# قۇرئان كەرىم تەپسىرى

## (تەپسىرى ئىبنى كەسىر)

ئىمام ئىسمائىل ئىبنى ئۆمەر ئىبنى كەسىر
(الله رەھمەت قىلسۇن!)

سۈرە فاتىھەدىن ـ سۈرە ئال ئىمرانغىچە

# المصباح المنير
## في تهذيب
# تفسير ابن كثير

الإمام إسماعيل بن عمر بن كثير رحمه الله

# 1

ئۇيغۇر تەرجىمە مەركىزى

تەرجىمە قىلغۇچىلار: ئابدۇلغەنى ئابدۇلئەزىز
مۇھەممەد ئابدۇللاھ قارىم
مۆمىنجان سىدىق

تەرجىمىگە قاتناشقۇچىلار: ئابدۇلئەزىز رەھمىتۇللاھ
يۇسۇف قارىم
مۇھەممەت ئۆمەر
ئابلىمىت قارىھاجى

تەرجىمە تەھرىرلىرى: مۇنەۋۋەر نىياز
ئابدۇسالام مۇسا
سابىرجان

رىياسەتچى: ف. ئەل ئابدۇسسالام

تەكشۈرۈپ بېكىتكۈچىلەر: ئابدۇلمەجىد قارىھاجىم
پروفېسسور. ئابدۇررەھىم قەشقىرى

كومپىيوتېرغا ئالغۇچىلار: ئا. روزى توختى
مۇساجان ئابدۇقادىر (بايتاش)

# ئومۇمىي مۇندەرىجە

## ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن

## كىرىش سۆز

جىمى ھەمدۇسانا ۋە گۈزەل ماختاشلار پۈتۈن كائىناتنى ياراتقۇچى ۋە ئۇنى ئۆز ھېكمىتىگە لايىق رەۋىشتە ئىداره قىلىپ تۇرغۇچى، ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى الله غا خاستۇر. ئۇ بىزنى ئۆزىنىڭ كامالى قۇدرىتى، ھېكمەت كارامىتى بىلەن يارىتىپ، ئاسمان ـ زېمىن ۋە ئۇنىڭ ئارىلىقىدىكى بارلىق نەرسىلەرنى بىزنىڭ پايدىلىنىشىمىز ئۈچۈن نېمەت قىلىپ بەردى. شۇنداقلا، بىزنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ بەخت ـ سائادىتىگە ئېرىشتۈرىدىغان توغرا يولغا يېتەكچىلىگۈچى پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتتى.

پۈتمەس ـ تۈگىمەس نازۇنېمەتلىك جەننەتتىن خۇش خەۋەر بەرگۈچى، مەڭگۈلۈك كۆيدۈرگۈچى دوزاختىن ئاگاھلاندۇرغۇچى، الله نىڭ ئىزنى بىلەن ئىنسانلارنى الله نى بار ۋە بىر دەپ بىلىشكە، ئۇنىڭغا تائەت ـ ئىبادەت قىلىشقا دەۋەت قىلغۇچى پەيغەمبەرلەرگە، جۈملىدىن پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ ئاخىرقىسى، پۈتكۈل ئىنسانلارغا تاكى قىيامەتكىچە ئۈلگە ۋە يول باشچى بولغان گۈزەل ئەخلاقلىق، ئېسىل خىسلەتلىك، پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا، ئۇنىڭ ئائىلە تاۋابىئاتلىرى، ساھابىلىرى ۋە قىيامەتكە قەدەر توغرا يولدا مۇستەھكەم تۇرىدىغان بارلىق مۆمىن مۇسۇلمانلارغا سالاملار بولسۇن!

ھەممە نۇقساندىن پاك، ئۇلۇغ پەرۋەردىگارىمىز الله ئۆزى ياخشى كۆرگەن بەندىلىرىنى شەرىئەت ئىلىملىرىنى ئۆگىنىش ۋە شۇ يولدا تەر تۆكۈشتەك ئالىي ئىشلىرىغا مۇيەسسەر قىلىدۇ. يېقىنقى يىللاردىن بويان ئۇيغۇر ئەۋلادلىرىدىن بىر قىسىم ئوقۇغۇچىلار ئۆزلىرىنىڭ بارلىقىنى مۇشۇ يولغا ئاتاپ، ۋەتەن ئىچى ۋە سىرتىدا تىرىشىپ ئوقۇپ ئەلا نەتىجە بىلەن ئوقۇش پۈتتۈرۈشكە باشلىدى ۋە باشلاۋاتىدۇ. ئۇلار ئوقۇش پۈتتۈرگەندىن كېيىن ئۇيغۇرلار ئۈچۈن دىنىي ماتېرىياللارنىڭ ئىنتايىن كەم بولۇشىدەك ناھايىتى چوڭ بىر بوشلۇقنىڭ بارلىقىنى ۋە بۇ بوشلۇقنى تولدۇرۇش مەسئۇلىيىتى ئۆزلىرىنىڭ ئۈستىگە يۈكلەنگەنلىكىنى، شۇنداقلا ئۇيغۇرلارنىڭ دىنىي ماتېرىياللارغا قارىتا كۈنسېرى ئېشىۋاتقان ئېھتىياجىنى قاندۇرۇش ئۆزلىرىنىڭ باش تارتىپ بولمايدىغان مەجبۇرىيىتى ئىكەنلىكىنى ھېس قىلىشماقتا...

شۇڭا بۇ جەھەتتە باش قاتۇرۇۋاتقان بىر قىسىم دىن سۆيەر قېرىنداشلىرىمىزنىڭ ماددىي ۋە مەنىۋى جەھەتتىن قوللاپ ـ قۇۋۋەتلىشى، خالىس ياردەم بېرىشى ھەم رىغبەتلەندۈرۈشى بىلەن، بىز بىر قانچىمىز سەۋيىمىزنىڭ چەكلىك بولۇشىغا قارىماي الله تائالانىڭ ئىرادىسى ۋە ياردىمى ئارقىسىدا، مەشھۇر دىنىي ئالىم ئىبنى كەسىرنىڭ ئىسلام دۇنياسىدىكى ئەڭ نوپۇزلۇق تەپسىرى «قۇرئان كەرىم تەپسىرى» نىڭ بۈگۈنكى دەۋردىكى مەشھۇر ئىسلام تەتقىقاتچىسى سەفىيۇررەھمان ئەلمۇباركفورى رىياسەتچىلىكىدە بىر تۈركۈم ئۆلىمالار تەرىپىدىن تەھقىقلەپ، قىسقارتىلغان، ”دارۇسسالام“ نەشرىياتى تەرىپىدىن نەشر قىلىنغان نۇسخىسى "I Ô ـباح I Kﻨ Ž Øő بيـ تKÊÀ I بـن كـ Kǯ" نى تەرجىمە قىلىپ، ئۇيغۇر ئوقۇرمەنلىرىگە سۇنۇش ئۈچۈن بىر يەرگە كەلدۇق.

گەرچە، بۇ كىتاب ئۆزىنىڭ ئىپادىلەش ئۇسلۇبىنىڭ ئۆزگىچىلىكى، ئىلمىي سەۋىيىسىنىڭ يۇقىرىلىقى، تەرجىمانلاردىن يېتەرلىك دەرىجىدە سەۋىيە ۋە ماددىي كۈچ تەلەپ قىلىدىغان ئىش ئىكەنلىكى ناھايىتى روشەن ھەقىقەت بولسىمۇ، يەنىلا الله نىڭ ياردىمىگە تەۋەككۈل قىلىپ، ئىقتىدارىمىزنىڭ يېتىشىچە بۇ ئىشنى ۋۇجۇتقا چىقىرىشقا تىرىشتۇق. چۈنكى، مۇسۇلمانلارنىڭ غايەت زور ئېھتىياجى بار بۇ ساھە ئېتىبارسىز تاشلىنىپ قالسا، قىيامەت كۈنى الله نىڭ ئالدىدا جاۋاب بېرىش مەسىلىسىنىڭ ھەقىقەتەن ئاسان ئەمەسلىكى ھەممىمىزگە ئايان.

### تەپسىرنىڭ تەرجىمىسى ھەققىدە

ھۆرمەتلىك ئوقۇرمەنلەر! ھەممىيلەنگە مەلۇم بولغىنىدەك مۇھەممەد سالىھ داموللا ھاجىم تەرىپىدىن تەرجىمە قىلىنغان «قۇرئان كەرىم ئۇيغۇرچە تەرجىمىسى» دىن باشقا بىزدە تېخى قۇرئان كەرىم ھەققىدە تولۇق يېزىلغان ياكى تەرجىمە قىلىنغان بىرمۇ تەپسىر كىتاب يوق. دېمەك بۇ، ھىجرىيەنىڭ بىرىنچى ئەسىرىدىن تارتىپلا ئىسلام دىنى بىلەن تونۇشۇشقا باشلىغان، ئىسلام ئەقىدىسىنى تۇرمۇشنىڭ ھەممە ساھەلىرى بويىچە ئومۇملاشتۇرۇپ كەلگەن ئۇيغۇر مىللىتى ئۈچۈن چوڭ بىر تارىخىي بوشلۇقتىن ئىبارەت. ئالىم ئىبنى كەسىرنىڭ بۇ تەپسىرى مۇسۇلمانلارنىڭ تەپسىر ساھەسىدىكى ئاساسلىق مەنبەلىرىنىڭ بىرى بولۇپ، بۇ كىتابنىڭ ئۇيغۇر تىلىغا تەرجىمە قىلىنىپ، ئۇيغۇر ئوقۇرمەنلىرى بىلەن يۈز كۆرىشىشى يوقىرىدىكى بوشلۇقنى تولدۇرسا ئەجەپ ئەمەس دېگەن ئۈمىدتە باشلىغان بۇ ئەمگەكنى الله تائالانىڭ ياردىمى بىلەن ئاخىرىغا ئېلىپ چىقتۇق. ھالبۇكى، كىتابنىڭ ئەرەب تىل ـ قائىدە قانۇنىيەتلىرىگە خاس ئۆزگىچە ئالاھىدىلىكى، مەزمۇنلىرىنىڭ چوڭقۇرلۇقى بىزنى بۇ كىتابنى تەرجىمە قىلىش ۋە تەھرىرلەش جەريانىدا قىسمەن قېيىنچىلىقلارغا ئۇچراتماي قالمىدى. ئۇيغۇرلارنىڭ ئەرەب ۋە پارس تىلى مەدەنىيىتىنىڭ كۈچلۈك تەسىرىگە ئۇچرىشى نەتىجىسىدە ئۇيغۇر تىلىدىكى دىنى ئاتالغۇ ـ ئىستىلاھلار پارس ۋە ئەرەب تىلى بويىچە قوبۇل قىلىنىپ كەلگەنلىكتىن، بۇ ئاتالغۇلارنىڭ مۇتلەق كۆپ قىسمى ئوقۇرمەنلەرگە تونۇش بولسىمۇ، يەنە بەزىلىرى پەقەتلا تونۇشسىز. شۇڭا بىز مۇنداق ئاتالغۇ ۋە ئىپادىلەش ئۇسۇللىرىنى ئىمكانىيىتىمىزنىڭ يېتىشىچە ئۇيغۇر تىلىغا ماس قىلىپ ئىپادىلەشكە تىرىشتۇق.

بىز يەنە بۇ كىتابتىن پايدىلىنىشتا دىققەت قىلىش زۆرۈر بولغان تۆۋەندىكى نۇقتىلارنى ئوقۇرمەنلەرنىڭ سەمىگە سېلىشنى مۇۋاپىق كۆردۇق:

- ئەرەبچە نۇسخىسىدىكى رىۋايەت قىلغۇچىلارنىڭ ئىسىملىكلىرىدىن شۇ رىۋايەتتىكى دەسلەپكى كىشى بىلەن ئاخىرقى كىشىنىڭ ئارىلىقىدىكى كىشىلەرنىڭ ئىسىملىكلىرىنى قىسقارتىۋەتتۇق.
- بەزى سۆزلۈك ۋە گىراماتىكىلىق ئانالىزلارنى قالدۇرۇۋەتتۇق.
- قىرائەت ئىلمىگە دائىر بايان قىلىنغان پەرقلىق شىۋىلەرنى ۋە ئۇلاردىن ئېلىنغان شاخچە مەزمۇنلارنى قىسقارتىۋەتتۇق.
- ئايەتلەرنىڭ تەرجىمىسى قىسمەن جايلىرىنى ھېسابقا ئالمىغاندا، ھەممىسى دېگۈدەك مۇھەممەد سالىھ داموللا ھاجىم تەرجىمە قىلغان «قۇرئان كەرىم ئۇيغۇرچە تەرجىمىسى» دىن ئېلىندى. ئاپتورنىڭ ئايەتكە بەرگەن تەپسىرى بىلەن مۇھەممەد سالىھ داموللا ھاجىمنىڭ شۇ ئايەتكە بەرگەن تەرجىمىسىدە ئوخشىماسلىق بولغان قىسمەن ئورۇنلارغا ئىزاھات بېرىلدى.
- تەپسىرنى تەرجىمە قىلىشتا جۈملىمۇ ـ جۈملە تەرجىمە قىلىش پرىنسىپىنى قوللاندۇق. ئەمما، مەزمۇن جەھەتتە مۇھىم بولمىغان، تەكرارلىنىش قېتىم سانى كۆپ بولغان جۈملىلەرنى قالدۇرىۋەتتۇق.
- بەزى شەخسلەرنىڭ تەرجىمھالى ۋە بىر قىسىم دىنىي ئاتالغۇلارنىڭ ئىزاھاتلىرىنى كىتابنىڭ ئاخىرىدىكى ئىزاھات بۆلۈمىگە بەردۇق.

• تەپسىردە بەزى مەزمۇن ۋە كۆز قاراشلارنىڭ تەكرارلىنىشى، مۇپەسسىرلەرنىڭ بىر ـ بىرىگە زىت قاراشلىرى ۋە باش ـ ئاخىرى قىسقارتىپ ئېلىنغان بىر قىسىم مەزمۇنلار بار بولۇپ، بۇنىڭغا كەڭ ئوقۇرمەنلەرنىڭ توغرا مۇئامىلە قىلىشىنى ئۈمىد قىلىمىز.

• تەپسىردە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزلىرىدىن باشقا، مۇپەسسىرلەردىن نەقىل كەلتۈرۈلگەن سۆزلەر ئىنتايىن كۆپ بولغانلىقى ئۈچۈن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزلىرىلا قوش تىرناق ئىچىگە ئېلىندى.

• بىز يەنە تەپسىردە "ئاللاھ" كەلىمىسىنى "الله" دەپ، ئەر ساھابىلەرگە خاس بولغان "ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن" ئاللاھ ئۇ ئىككىسىدىن رازى بولسۇن، ئاللاھ ئۇلاردىن رازى بولسۇن" ئىبارىلىرىنى ئەرەبچىدىكى ئەينى ترانسكرىپسىيەسى بويىچە "رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما، رەزىيەللاھۇ ئەنھۇم" دەپ، ئايال ساھابىگە قارىتا "رەزىيەللاھۇ ئەنھا" دەپ ئەينەن ئىشلەتتۇق.

قۇرئان كەرىمنىڭ بارلىق كائىناتنى ياراتقۇچى، ھەممىنى رىزقلاندۇرغۇچى، ھەممىگە ئىگىدارچىلىق قىلغۇچى زات الله تائالا تەرىپىدىن ئىنسانىيەتنىڭ بەخت ـ سائادەت يولىدىكى مەشئەل قىلىنىشى ئۈچۈن نازىل قىلىنغان ئىلاھىي دەستۇر ئىكەنلىكى ھەممىمىزگە ئايدىڭ. شۇڭلاشقا قۇرئان كەرىمنى توغرا چۈشىنىش، توغرا ھۆكۈم قىلىش ۋە توغرا يەكۈن چىقىرىش ئۈچۈن ئۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىك نۇرغۇن مەزمۇنلارنى بىلىش ئىنتايىن زۆرۈر. شۇڭا تەپسىر توغرىسىدا توختىلىشتىن ئىلگىرى ئوقۇرمەنلەرنىڭ بۇ تەپسىرنى ۋە باشقا دىنىي كىتابلارنى ئوقۇشتا پايدىلىنىشى ئۈچۈن قۇرئان كەرىم ئىلىملىرىگە دائىر بەزى مۇھىم تېمىلار، قەدىمقى ۋە ھازىرقى دەۋردىكى تەپسىرلەر ھەم ئۇلارنىڭ تۈرلىرى توغرىسىدا تۆۋەندىكى باسقۇچلار بويىچە يىغىنچاقلاپ مەلۇمات بېرىشنى مۇۋاپىق تاپتۇق:

• قۇرئان كەرىمنىڭ ئىسلام دىنىدىكى ئورنى: قۇرئان كەرىم ئىسلام دىنىنىڭ ئەقىدە، ئىبادەت ۋە ئىجتىمائىي تۇرمۇشنىڭ ھەممە تەرەپلىرىگە ئالاقىدار بولغان بارلىق ھۆكۈملەرنى تولۇق ئۆز ئىچىگە ئالغان مۇكەممەل بىر دەستۇردۇر. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ساڭا بىز كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) ھەممە نەرسىنى (يەنى كىشىلەر موھتاج بولىدىغان دىنىي ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى) چۈشەندۈرۈپ بېرىدىغان، (دىللارغا) ھىدايەت، (بەندىلەرگە) رەھمەت، مۇسۇلمانلارغا مەڭگۈلۈك سائادەت بىلەن خۇش خەۋەر يەتكۈزىدىغان قىلىپ نازىل قىلدۇق﴾[1] لېكىن، قۇرئان كەرىمدە كەلتۈرۈلگەن ھۆكۈملەر، مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەر ھەققىدە يىغىنچاق شەكىلدە بايان قىلىنغان بولۇپ، ئۇنىڭ تەپسىلاتى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىس ۋە سۈننەتلىرى ئارقىلىق شەرھىلەنگەن.

• قۇرئان كەرىمنىڭ نازىل بولۇشقا باشلىغان يىلى ۋە ئۇنىڭ نازىل بولغان يېرى: ئىشەنچلىك تارىخىي مەنبەلەرگە ئاساسەن قۇرئان كەرىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ھىجرىيەدىن 13 يىل ئىلگىرى (مىلادىيەنىڭ 611 ـ يىلى) رامىزان ئېيىنىڭ 21 ـ كۈنى، دۈشەنبە كۈنىدىن تارتىپ چۈشۈشكە باشلىغان. بۇ دەل پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام 40 ياشقا كىرگەن يىلى بولۇپ، الله تائالانىڭ ئۇلۇغ ھېكمىتى بىلەن قۇرئاندىن ئىبارەت بۇ مۇقەددەس دەستۇر پەيغەمبەرئەلەيھىسسالامغا ئادەم ئۆمرىنىڭ ئەقىل ـ پاراسەت، چۈشەنچە جەھەتتە ئەڭ يېتىلگەن، قىرانلىق، ئالتۇن دەۋرى بولغان 40 يېشىدا چۈشكەن. قۇرئان كەرىم دەسلەپتە ھەممە نەرسە خاتىرىلەنگەن تاختىدىن (يەنى لەۋھۇلمەھپۇز) دىن بىرىنچى قەۋەت ئاسماندىكى "بەيتۇل ئىززە" دېگەن يەرگە قەدىر كېچىسى بىرلا قېتىمدا چۈشۈرۈلگەن. بۇ ھەقتە ھاكىم، سەئىد ئىبنى جۇبەيردىن

[1] سۈرە نەھل 89 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «قۇرئان كەرىم ھەممە نەرسە خاتىرىلەنگەن تاختىدىن ئېلىپ چىقىلىپ بىرىنچى ئاسماندىكى "بەيتۇل ئىززە" دېگەن يەردە قويۇلدى» دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلغان. ئاندىن قۇرئان كەرىم جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ئارقىلىق "سۈرە ئەلەق" نىڭ بىشىدىكى بەش ئايەت غارى ھىرادا تۇنجى نازىل بولۇشقا باشلىغاندىن تارتىپ 23 يىل جەريانىدا تولۇق نازىل بولۇپ بولغان.

• دەسلەپتە چۈشكەن ئايەت توغرىسىدا ئالىملار ئىككى خىل قاراشتا ئىگە. بۇنىڭ بىرى ئەڭ دەسلەپ چۈشكەن ئايەت "ئەلەق" سۈرىسىنىڭ بېشىدىكى بەش ئايەتتۇر. چۈنكى، تۆۋەندىكى ھەدىس بۇنىڭغا ئېنىق دەلىل بولالايدۇ:

ئىمام بۇخارى بىلەن مۇسلىم ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھىرا غارىدا ئىبادەت قىلىۋاتقاندا جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام كېلىپ ئۇنىڭغا: "ئوقۇ" دەيدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن ئوقۇشنى بىلمەيمەن» دەيدۇ. جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام: "ئوقۇ" دەيدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن ئوقۇشنى بىلمەيمەن» دەيدۇ. ئۈچىنچى قېتىمدا جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ﴿ياراتقان پەرۋەردىگارىڭنىڭ ئىسمى بىلەن ئوقۇغىن﴾ دەپ ئەلەق سۈرىسىنىڭ بېشىدىكى بەش ئايەتنى ئوقۇپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئۇنى ئوقۇشقا بۇيرۇيدۇ.

يەنە بىرى "سۈرە مۇددەسسىر". لېكىن ئالىملارنىڭ بۇ ھەقتىكى رىۋايەتلەرنى چوڭقۇر تەتقىق قىلىشى ئارقىسىدا ئېرىشكەن يەكۈنلىرى شۇكى، ئايەت ئېتىبارى بىلەن ئەڭ دەسلەپتە چۈشكەن ئايەت "سۈرە ئەلەق" نىڭ بېشىدىكى بەش ئايەتتۇر. تولۇق چۈشكەن سۈرە ئېتىبارى بىلەن ئەڭ دەسلەپتە چۈشكەن سۈرە "سۈرە مۇددەسسىر" دۇر.

ئالىملار يەنە ئەڭ ئاخىرىدا چۈشكەن ئايەتنىڭ قايسى ئايەت ئىكەنلىكى توغرىسىدىمۇ بىر نەچچە خىل قاراشتا ئىگە. بۇنىڭ ئىچىدە ئەڭ توغرا بولغىنى اللە تائالانىڭ: ﴿سىلەر شۇنداق بىر كۈندىن (يەنى قىيامەت كۈنىدىن) قورقۇڭلاركى، ئۇكۈندە سىلەر اللە نىڭ دەرگاھىغا قايتۇرۇلىسىلەر، ئاندىن ھەر كىشى قىلغان (ياخشى ـ يامان) ئەمەلىنىڭ نەتىجىسىنى تولۇق كۆرىدۇ، ئۇلارغا زۇلۇم قىلىنمايدۇ، (يەنى ياخشى ئەمەلى كېمەيتىلىپ، يامان ئەمەلى كۆپەيتىلمەيدۇ)﴾[1] دېگەن ئايىتىدۇر. بۇنىڭ دەلىلى ئىبنى ئابباسنىڭ اللە تائالانىڭ: ﴿سىلەر شۇنداق بىر كۈندىن (يەنى قىيامەت كۈنىدىن) قورقۇڭلاركى، ئۇكۈندە سىلەر اللە نىڭ دەرگاھىغا قايتۇرۇلىسىلەر، ئاندىن ھەر كىشى قىلغان (ياخشى ـ يامان) ئەمەلىنىڭ نەتىجىسىنى تولۇق كۆرىدۇ، ئۇلارغا زۇلۇم قىلىنمايدۇ، (يەنى ياخشى ئەمەلى كېمەيتىلىپ، يامان ئەمەلى كۆپەيتىلمەيدۇ)﴾[2] دېگەن ئايىتى ئەڭ ئاخىرىدا چۈشكەن ئايەتتۇر، دېگەن سۆزىدۇر.

قۇرئان كەرىمنىڭ رەتكە تىزىلىش تەرتىپى ئۇنىڭ زېمىنغا چۈشۈرۈلۈش تەرتىپى بىلەن ئەمەس، لەۋھۇلمەھپۇزدىكى تەرتىپى بويىچە جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامنىڭ قايسى سۈرىنى قايسى سۈرىنىڭ ئالدىغا ياكى ئارقىغا، قايسى ئايەتنى قەيەرگە قويۇش ھەققىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بەرگەن كۆرسەتمىسى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ ھەقتە ساھابىلەرگە تەلىم بېرىشى بويىچە تىزىلغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەر يىلى رامىزاندا قۇرئاننى ھازىرقى تەرتىپ بويىچە جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامغا بىر قېتىم تەكشۈرتەتتى. ھاياتىنىڭ ئاخىرقى يىلىدىكى رامىزاندا بولسا، ئىككى قېتىم تەكشۈرتقان.

---

[1] ـ سۈرە بەقەرە 281 ـ ئايەت.
[2] ـ سۈرە بەقەرە 281 ـ ئايەت.

قۇرئان كەرىم **114** سۈرە، **6236** ئايەتتىن تەركىب تاپقاندۇر.

سۈرىلەرنىڭ مەككىدە چۈشكەنلىكى ياكى مەدىنىدە چۈشكەنلىكىنى بىكىتىش: بىر سۈرىنىڭ مەككىدە چۈشكەنلىكىنى ياكى مەدىنىدە چۈشكەنلىكىنى بېكىتىشتە ئالىملارنىڭ كۆزقارىشى تۆۋەندىكىدەك ئۈچ نوقتىغا مەركەزلەشكەن:

بىرىنچى، مەيلى ھىجرەتتىن ئىلگىرى ياكى كېيىن بولسۇن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا مەككىدە چۈشكەن سۈرىلەرنى مەككىدە چۈشكەن دەپ ئاتاش، مەدىنىدە چۈشكەن سۈرىلەرنى مەدىنىدە چۈشكەن دەپ ئاتاش قارىشى. بۇ قاراش بويىچە بولغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا مىنا ۋە ئەراپات تاغلىرىدەك مەككىنىڭ تەۋەلىرى ھېسابلىنىدىغان جايلاردا چۈشكەن سۈرىلەرمۇ مەككىدە چۈشكەن سۈرىلەرنىڭ قاتارىغا، ئۇھۇد تېغى ۋە بەدىر قۇدۇقىدەك مەدىنىنىڭ تەۋەلىرى ھېسابلىنىدىغان جايلاردا چۈشكەن سۈرىلەرمۇ مەدىنىدە چۈشكەن سۈرىلەرنىڭ قاتارىغا كىرىدۇ.

ئىككىنچى، مەككىدىكى كىشىلەرگە خىتاپ قىلىپ چۈشكەن سۈرىلەرنى مەككىدە چۈشكەن، مەدىنىدىكى كىشىلەرگە خىتاب قىلىپ چۈشكەن سۈرىلەرنى مەدىنىدە چۈشكەن دەپ ئاتاش قارىشى. بۇ قاراش ساھابىلارنىڭ پىكرىگە ئاساسەن اللہ تائالانىڭ قۇرئان كەرىمدىكى "**يَاأَيُّهَا النَّاس**" (يەنى ئى ئىنسانلار!) دېگەن سۆزلەر بىلەن باشلانغانلىرى مەككىدە نازىل بولغان، "**يَاأَيُّهَا الَّذِين آمَنُوا**" (يەنى ئى ئىمان ئېيتقان كىشىلەر!) دېگەن سۆزلەر بىلەن باشلانغانلىرى مەدىنىدە نازىل بولغان.

ئۈچىنچى، ھىجرەتتىن بۇرۇن چۈشكەن سۈرىلەرنى مەككىدە چۈشكەن، ھىجرەتتىن كېيىن چۈشكەن سۈرىلەرنى مەدىنىدە چۈشكەن دەپ ئاتاش قارىشى.

بۇ قاراش بويىچە بولغاندا ھىجرەتتىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا، ئۇ مەككىگە بارغاندا چۈشكەن سۈرىلەرمۇ مەدىنىدە چۈشكەن سۈرە، دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ ئەڭ توغرا ۋە كۈچلۈك بولغان مەشھۇر قاراشتۇر. سۈرىلەرنىڭ مەككىدە نازىل بولغان ياكى مەدىنىدە نازىل بولغان دەپ ئاتىلىشىمۇ مۇشۇ قاراش بويىچە بولغان.

- **سۈرىلەرنىڭ مەككىدە ياكى مەدىنىدە چۈشكەنلىكىنى بىلىشنىڭ پايدىلىرى: سۈرىلەرنىڭ قەيەردە چۈشكەنلىكىنى بىلىشنىڭ پايدىلىرىنى تۆۋەندىكى ئۈچ نوقتىغا يىغىنچاقلاشقا بولىدۇ:**

بىرىنچى، بىر ئورۇندا بىرەر ئىشنى قىلىشتىن توسۇش ياكى بىرەر ئىشقا بۇيرۇشقا كەلگەن مەزمۇندىكى ئايەتلەر يەنە بىر ئورۇندا ئۇنىڭ ئەكسىچە كەلگەندەك ياكى ئازراق قوشۇمچە قىلىنغان ياكى مەلۇم بىر سەۋەبلەرنى شەرت قىلغان ھالدا كەلگەندەك ئوخشىماسلىق كۆرۈلگەندە قايسى ھۆكۈمنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرۇلغانلىقىنى بىلىۋېلىشقا پايدىلىق. چۈنكى، كۆپىنچە ئەھۋالدا ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇش كۆرۈلگەن ئايەتلەردە، مەدىنىدە چۈشكەن ئايەتلەر مەككىدە چۈشكەن ئايەتلەرنىڭ ھۆكمىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇپ كېلىدۇ. بۇ ئىككى خىل ھۆكۈمدىن ئەلۋەتتە مەدىنىدە چۈشكەن ئايەتنىڭ ھۆكمىگە ئەمەل قىلىنىدۇ.

ئىككىنچى، ئىسلام دىنىنىڭ ئەھكام، قائىدە ـ تۈزۈم، بەلگىلىمىلىرىنىڭ يولغا قويۇلۇش جەريانىنى بىلىۋېلىشقا ياردىمى بولىدۇ. مېھرىبان اللہ بىرەر ئېغىر ھۆكۈمنى يولغا قويماقچى بولسا ئۇنى بىراقلا يولغا قويماستىن بەلكى باسقۇچلارغا بۆلۈپ قەدەممۇ ـ قەدەم يولغا قويۇش ئۇسۇلىنى تۇتىدۇ. ھاراقنىڭ ھارام قىلىنىشىنىڭ ئۈچ باسقۇچقا بۆلۈنۈپ ئاخىرقى باسقۇچتا كەسكىن ھالدا ھارام قىلىنىشىمۇ بۇنىڭ بىر مىسالىدۇر.

ھۆكۈملىرىنىڭ تەدرىجىي ھالدا يولغا قويۇلۇشى ئىسلام دىنىنىڭ ئۆزگىچە خاس ھېكمەتكە ئىگە دىن ئىكەنلىكىنىڭ روشەن پاكىتىدۇر. چۈنكى، بۇ خىل ئۇسۇل ھېچقانداق تەربىيە كۆرمىگەن كىشىلەرنى يەنى، تارىخىي ۋە ئىجتىمائىي مۇھىتىغا، شۇنداقلا ئۆز قەۋمىگە، ئۆز مىللىتىگە تەۋە پىسخىك خاسلىقى بىلەن مەلۇم بىر نەرسىنى چۈشىنىشتىن، ئۇنى قوبۇل قىلىشتىن، ئۇنىڭغا ئادەتلىنىشتىن ناھايىتى يىراق قالغان كىشىلەرنى تەربىيىلەشتە ئەڭ ياخشى تەدبىر ھېسابلىنىدۇ.

ئۇچىنچى، سۈرىلەرنىڭ قەيەردە چۈشكەنلىكىگە كۆڭۈل بۆلۈش، ئالىملارنىڭ ئۇنى قايسى جايدا، قانداق ئەھۋالدا، نېمە سەۋەپتىن چۈشكەنلىكىنى بىلىشى ۋە ئۇنى توغرا چۈشىنىپ، توغرا ھۆكۈم قىلىشى ئۈچۈن ئىنتايىن مۇھىم.

• قايسى سۈرىنىڭ قەيەردە چۈشكەنلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدىغان ئالامەتلەر ساھابىلار ۋە تابىئىنلاردىن قىلىنغان ئىشەنچلىك رىۋايەتلەرگە ئاساسەن بېكىتىلگەن. بىز بۇ ئالامەتلەرنى ئوقۇرمەنلەرنىڭ قۇرئان ئوقۇغاندا قايسى سۈرىنىڭ قەيەردە چۈشكەنلىكىنى ئۆزلىگىدىن بىلىۋېلىشىغا ياردەمى بولسۇن ئۈچۈن قىسقىچە بايان قىلماقچىمىز:

❶ ئەرەبچە "كَلَّا" [1] دېگەن سۆز بار ھەر قانداق سۈرە مەككىدە چۈشكەن. بۇ سۆز قۇرئاندا 33 يەردە تەكرارلانغان بولۇپ، بۇلارنىڭ ھەممىسى قۇرئاننىڭ ئاخىرقى 15 پارىسىنىڭ ئىچىدىكى 15 سۈرە ئىچىدە كەلگەن.

❷ سەجدە ئايىتى بار ھەر قانداق سۈرە مەككىدە چۈشكەن.

❸ بەقەرە ۋە ئال ئىمران سۈرىلىرىدىن باشقا سۈرىنىڭ بېشىدا ئۈزۈپ ئوقۇلىدىغان ئېلىپبە ھەرپلىرى بار ھەر قانداق بىر سۈرە مەككىدە چۈشكەن.

❹ بەقەرە سۈرىسىدىن باشقا بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەر ۋە ئۈممەتلەرنىڭ قىسسىسى بايان قىلىنغان ھەر قانداق بىر سۈرە مەككىدە چۈشكەن.

❺ بەقەرە سۈرىسىدىن باشقا ئادەم ئەلەيھىسسالام بىلەن ئىبلىسنىڭ قىسسىسى بايان قىلىنغان ھەر قانداق بىر سۈرە مەككىدە چۈشكەن.

❻ "ئى ئىنسانلار" ياكى "ئى ئادەم بالىلىرى" دېگەن سۆزلەر كەلگەن سۈرىلەر مەككىدە چۈشكەن. "ئى مۆمىنلەر" دېگەن سۆز بار سۈرىلەر بولسا مەدىنىدە چۈشكەن. پەقەت سۈرە ھەجدىكى "ئى مۆمىنلەر!" دەپ باشلانغان بۇ ئايەت بۇنىڭدىن مۇستەسنا.

❼ ئىسلام دىنىنىڭ ئەقىدىلىرىگە ئائىت مەزمۇندىكى سۈرىلەر مەككىدە، پەرز ئەمەللەرنىڭ ھۆكۈملىرىنى ۋە جىنايەتلەرنىڭ جازالىرىنى بايان قىلغان سۈرىلەر مەدىنىدە چۈشكەن. چۈنكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككىدىكى چېغىدا ساھابىلارغا دىنىنىڭ ئاساسى بولغان ئەقىدە، تەۋھىد ئۇقۇملىرىنى بىلدۈرگەن. مەدىنىگە ھىجرەت قىلىپ بارغاندىن كېيىن ئىسلام دىنىنىڭ تارقىلىشى، كېڭىيىشى ۋە كۈچلىنىشىگە ئەگىشىپ، قانۇن - تۈزۈمگە ئائىت ھۆكۈملەرنى بايان قىلىشقا ۋە ئەمەلىيلەشتۈرۈشكە باشلىغان.

❽ ئايەتلىرى قىسقا، قىسقا كەلگەن سۈرىلەرنىڭ كۆپىنچىسى مەككىدە، ئايەتلىرى ئۇزۇن ئۇزۇن كەلگەن سۈرىلەرنىڭ كۆپىنچىسى مەدىنىدە چۈشكەن.

---

[1] كەللا ـ ئۇيغۇرچىدا "ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس" دېگەن مەنىدە.

❾ ئەنكەبۇت سۈرىسىدىن باشقا مۇناپىقلارنىڭ بايانى بار ھەر قانداق سۈرە مەدىنىدە چۈشكەن. چۈنكى، مۇسۇلمانلارنىڭ كۈچى ئاجىز بولغان مەككىدىكى چاغلاردا مۇناپىقلىق ھەرىكەتلىرى كۆرۈلمىگەن، مۇسۇلمانلار مەدىنىگە ھىجرەت قىلغاندىن كېيىن، ئىسلام دىنىنىڭ كۈچىيىشىگە ئەگىشىپ دىنىنىڭ كۈچىدىن قورقۇپ مۇسۇلمان بولىۋالغان مۇناپىقلار پەيدا بولۇشقا باشلىغان.

• ئايەتلەرنىڭ چۈشۈش سەۋەبلىرى ۋە ئۇنى بىلىشنىڭ ئەھمىيىتى: قۇرئان كەرىمنىڭ ئايەتلىرى بىرەر سەۋەب بىلەن چۈشۈرۈلگەن ئايەتلەر ۋە چۈشۈشكە ھېچقانداق سەۋەب بولمىغان، ئەمما اللە تائالا پەقەت ئۆزىنىڭ دىنىنىڭ ھەر قايسى تەرەپلىرىنى بەندىلىرىگە بايان قىلىپ بېرىش مەقسىدىدە چۈشۈرگەن ئايەتلەر، دەپ ئىككى خىلغا بۆلۈنىدۇ. ئىككىنچى خىلدا چۈشكەن ئايەتلەر كۆپ سانى ئىگەللەيدۇ.

بىرەر ئىش سەۋەبىدىن چۈشۈرۈلگەن ئايەتلەر بولسا سورالغان ياكى سورالماقچى بولغان بىرەر ئىشقا ياكى ھۆكۈم قىلىنىشقا زۆرۈر بولۇپ قالغان بىرەر مەسىلىگە قارىتا چۈشۈرۈلگەن بولىدۇ.

كۆپ ساندىكى ئالىملارنىڭ بىرلىككە كەلگەن كۆز قارىشى بويىچە، ئايەتلەرنىڭ چۈشۈش سەۋەبىنى بىلىش ناھايىتى مۇھىم ئەھمىيەتلەرگە ئىگە بولۇپ، ئۇنىڭدىن ئېرىشىدىغان پايدىلار تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەتتۇر:

❶ ھۆكۈملەرنىڭ يولغا قويۇلىشىدىكى ھېكمەتلەرنى چۈشىنىش.

❷ ھۆكۈملەرنى ئومۇملۇقتىن خاسلاشتۇرۇش.

❸ ئايەتتە نېمىنىڭ كۆزدە تۇتۇلغانلىقىنى ئايدىڭلاشتۇرۇشقا ياردەم بېرىش.

بۇ ھەقتە ئىبنى تەيمىيە: ئايەتلەرنىڭ چۈشۈش سەۋەبىنى بىلىش شۇ ئايەتنىڭ مەنىسىنى ياخشى چۈشىنىشكە پايدىلىقتۇر. چۈنكى، بىرەر ئىشنىڭ يۈز بېرىشىگە سەۋەبچى بولغان ئامىل شۇ ئىشنى ياخشى چۈشىنىشكە ياردەم بېرىدۇ، دېگەن.

❹ ئايەتنىڭ چۈشۈشىگە سەۋەبكار بولغۇچىنىڭ كىملىكىنى بىلىش.

• قۇرئاننىڭ كىتاب شەكلىدە توپلىنىشى: قۇرئان كەرىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىسى تاپشۇرۇلغاندىن تارتىپ تاكى ۋاپات بولغىچە بولغان 23 يىل جەريانىدا مەيلى كېچە ياكى كۈندۈز بولسۇن، اللە تائالا خالىغان ۋاقىتتا چۈشۈرۈلۈپ تۇردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىرەر ئايەت چۈشكەن ھامان ئايەتلەرنى يېزىشقا تەيىنلىگەن ساھابىلىرىغا ئۇنى يېزىشقا بۇيرۇپ، ئايەتنىڭ يېزىلىش ئورنى ۋە تەرتىۋىنى ئوچۇق كۆرسىتىپ بېرەتتى. خورما دەرىخىنىڭ قوۋزاقلىرى، تېرە ياكى ياپىلاق تاشتەك نەرسىلەرنىڭ ئۈستىگە يېزىلغان ئايەتلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆيلىرىنىڭ بىرىدە ساقلىناتتى. ھەر ۋاقىت پەيغەمبەرئەلەيھىسسالامغا ئايەتلەر چۈشۈپ تۇرغاچقا، قۇرئان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىسىدا ھازىرقىدەك بىر كىتاب شەكلىدە توپلانمىغان ئىدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغاندىن كېيىن، ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ خەلىپىلىككە تەيىنلەندى. شۇ دەۋرىدە مۇسۇلمانلار بىلەن پەيغەمبەرلىك دەۋاسىنى قىلغان مۇسەيلىمە كاززاپنىڭ ئادەملىرى ئارىسىدا ناھايىتى چوڭ بىر ئۇرۇش يۈز بېرىپ، بۇ ئۇرۇشتا شېھىت بولغان كۆپلىگەن مۇسۇلمانلارنىڭ قاتارىدا قۇرئاننى ياد ئالغان نۇرغۇن قارىلارمۇ بار ئىدى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ قارىلارنىڭ ئۇ ئۇرۇش، بۇ ئۇرۇشتا شېھىت قىلىنىپ كېتىپ قۇرئاننىڭ مۇكەممەل ساقلىنىپ قالالماسلىقىدىن ئەندىشە قىلىپ، ئەبۇبەكرىنىڭ قېشىغا كېلىپ قۇرئاننى بىر كىتاب شەكلىدە توپلاش مەسلىھەتىنى بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھايات ۋاقتىدا قىلمىغان ھەم

قىلىشقىمۇ بۇيرىمىغان بىر ئىشنى قىلىشتىن ئىككىلىنىپ قالغان ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قايتا - قايتا ئۆتۈنۈشى بىلەن بۇنىڭغا ماقۇل بولۇپ، قۇرئاننى ھازىرقى شەكىلدە رەتلەپ چىقىشقا ئەينى چاغدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەرىپىدىن ئايەتلەرنى يېزىشقا تەيىنلەنگەن قارى زەيد ئىبنى سابىتنى مەسئۇل قىلدى.

قۇرئاننى كىتاب شەكلىدە توپلاشتا، زەيد ئىبنى سابىت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا ئەينى چاغدا يېزىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆيىدە ساقلانغان ئايەتلەر بىلەن قارىلارنىڭ ياد ئالغىنىنى ئۆزئارا سېلىشتۇرۇپ بولغاندىن كېيىن يېزىشى تاپىلاندى. زەيد ئىبنى سابىت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۆزىمۇ قۇرئاننى پۈختا ياد ئالغان قارى ئىدى. زەيد ئىبنى سابىت قۇرئاننى كىتاب شەكلىدە توپلاشتا ئاساسلىقى پەيغەمبەرئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆيىگە قويۇپ قويۇلغان ئايەتلەرگە تاياندى. قوشۇمچە قىلىپ قۇرئاننى يېزىپ ئۆز ئالدىغا ساقلاۋاتقان ساھابىلارنىڭ يازمىلىرىغىمۇ تاياندى. لېكىن ئۇ، ئۇلار يېزىپ ساقلىغان ئايەتلەرنى قوبۇل قىلىشتىن بۇرۇن شۇ ئايەتلەرنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆز ئالدىدا يېزىلغانلىقىغا گۇۋاھچى بولىدىغان ئىككى ئادىل كىشىنىڭ بولۇشىنى شەرت قىلدى.

الله نىڭ خالىشى، ئەبۇبەكرىنىڭ بۇيرۇشى، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ تەلىۋى، باشقىلارنىڭ قوللاپ قۇۋۋەتلىشى، زەيدنىڭ قاتتىق ئەستايىدىل بولۇشى ۋە تىرىشچانلىقى بىلەن قۇرئان بىر پۈتۈن كىتاب بولۇپ توپلىنىپ چىقىلدى. بۇ كىتاب ئەبۇبەكرىنىڭ ۋاپاتىغىچە ئۇنىڭ قېشىدا، ئاندىن كېيىن ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قېشىدا، ئۆمەرنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن ئۇنىڭ قىزى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالى ھەفسەنىڭ ئۆيىدە ساقلاندى.

ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ خەلىپىلىكى دەۋرىدە نۇرغۇنلىغان جايلارنىڭ ئىسلامغا كىرىپ ئىسلام دۆلىتىگە ئايلىنىشى بىلەن ئىسلام دۆلىتىنىڭ چېگراسى كېڭەيدى. قۇرئان ئەسلىدە يەتتە خىل قىرائەت شىۋىسى بىلەن چۈشكەن بولۇپ، يېڭىدىن ئىسلامغا كىرگەن، قۇرئاننىڭ مۇشۇنداق كۆپ شىۋە بىلەن چۈشكەنلىكىنى بىلمەيدىغان كىشىلەر ئارىسىدا قۇرئاننى بىر خىل شىۋىدە ئوقۇغان بىرى يەنە بىر خىل شىۋىدە ئوقۇغان بىرىنىڭ ئوقۇغان قۇرئاننى ئېتىراپ قىلماسلىقتەك زىددىيەتلەر كېلىپ چىقتى. بۇ خىل ئىختىلاپنىڭ يامان ئاقىۋەت كەلتۈرۈپ چىقارماسلىقى ئۈچۈن، ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ھەفسىنىڭ يېنىدىكى قۇرئاننى ئەكەلدۈرۈپ، زەيد ئىبنى سابىت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، ئابدۇللا ئىبنى زۇبەير، سەئىد ئىبنى ئاس، ئابدۇراھمان ئىبنى ھارىس قاتارلىقلاردىن تەركىب تاپقان بىر گۇرۇپپا كىشىلەرنى تەشكىللەپ، قۇرئاننى قۇرەيش شىۋىسى ئاساسىدا ئالتە نۇسخا (يەنە بىر رىۋايەتتە يەتتە نۇسخا) كۆپەيتىپ يېزىپ شۇ چاغدىكى ئىسلام ۋىلايەتلىرىگە بىر نۇسخىدىن ئەۋەتىپ بەردى. ھەفسىدىن ئارىيەتكە ئالغان ئەسلى نۇسخىنى ئۆزىگە قايتۇرۇپ بېرىپ، كۆپەيتىلگىنىدىن بىر نۇسخىسىنى ئۆز يېنىدا ساقلاپ قالدى. كۆپەيتىلگەن بۇ يېڭى نۇسخىلاردىن باشقا ھەممە قۇرئانلارنى، ھەتتا ساھابىلارنىڭ ئۆزلىرى يېزىپ ساقلاۋاتقان نۇسخىلىرىنىمۇ پۈتۈنلەي كۆيدۈرۈۋەتكە، قۇرئاننى يېڭى نۇسخا بويىچە ئۆگىنىشكە ۋە ئۆگىتىشكە بۇيرۇق چۈشۈردى. مانا بۇ بىز كۆرۈۋاتقان قۇرئاننىڭ «ئوسمانىيە نۇسخىسى» دەپ ئاتىلىشىنىڭ سەۋەبىدۇر. ئىشەنچلىك ماتېرىياللارغا قارىغاندا كۆچۈرۈلگەن ئاشۇ قوليازمىلارنىڭ بىر قىسمى دۇنيادىكى چوڭ مۇزېيلارنىڭ بەزىسىدە ساقلىنىپ كېلىنمەكتە.

*تەپسىرلەرنىڭ تۈرلىرى*

بىز قۇرئان كەرىمنىڭ تەپسىر تۈرلىرى ھەققىدە توختىلىشتىن بۇرۇن «قۇرئان كەرىم» نىڭ تەپسىرى دېگەن نېمە؟ دېگەن سوئال ئۈستىدە توختالماقچىمىز.

”قۇرئان كەرىم“ نىڭ تەپسىرى بولسا، مۇپەسسىرلەرنىڭ ئۆز چۈشەنچىسى، دىنىي ۋە ئىلمىي سەۋىيەسى ئارقىلىق ئىگەللىگەن مەلۇماتلىرى ئاساسىدا قۇرئان ئايەتلىرىنىڭ مەقسەتلىرىنى روشەنلەشتۈرۈپ بېرىشىدۇر.

قۇرئان كەرىم ھەققىدە يېزىلغان تەپسىرلەر ناھايىتى كۆپ بولۇپ، ئۇلار كۆز قاراش ۋە پىكىر جەھەتتە تۆۋەندىكىدەك ئالتە چوڭ تۈرگە بۆلۈنىدۇ:

- **ئەسەرلەرگە تايىنىپ قىلىنغان تەپسىرلەر**

بۇ خىلدىكى تەپسىرلەرنى يازغۇچىلار تەپسىر قىلىش ئۇسۇلىدا ئۆزلىرىنىڭ ئەقلىي تەپەككۇرىغا تايانماستىن بەلكى بىر ئايەتنى باشقا بىر ئايەت بىلەن، ئەگەر ئۇ ئايەت ھەققىدە پەيغەمبەرئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسى بولسا شۇ ھەدىس بىلەن ۋە ياكى ساھابىلاردىن ۋە تابىئىنلاردىن قالغان ئەسەر بولسا شۇ ئەسەرلەر بىلەن تەپسىر قىلغان. تۆۋەندىكىلەر بۇ خىل تۈردىكى تەپسىرلەردىندۇر؛

❶ تەپسىر تەبەرى ”ƷﺎﻣﻊDZ البيان Ž ﺗKÊÀ القرآن للƎÛي“:

بۇ تەپسىرنىڭ ئاپتورى ئەبۇجەئفەر مۇھەممەد ئىبنى جەرىر ئىبنى يەزىدتۇر. ئىبنى جەرىر تەپسىر قىلىشتا ئايەتلەرنى ساھابىلار ۋە تابىئىنلاردىن قالغان ئەسەرلەرگە تايىنىپ تەپسىر قىلىپلا قالماستىن، بەلكى ئۇلاردىن رىۋايەت قىلىنغان ئەسەرلەرنىڭ كۈچلۈك ياكى ئاجىز ئىكەنلىكلىرىگىمۇ ئالاھىدە ئىشارەت قىلىپ، قايسى قاراشنىڭ قايسىسىدىن كۈچلۈك ئىكەنلىكىنى باھالاپ ئۆتىدۇ.

بۇ تەپسىر يۇقىرىقىدەك ئارتۇقچىلىقلىرى بىلەن بۈندىن بۇرۇن بۇ تۈر بويىچە يېزىلغان تەپسىرلەرنىڭ ئەڭ ئالدىنقى قاتارىغا قويۇلغان. كۆپلىگەن ئالىملار بۇ تەپسىر ھەققىدە ناھايىتى ياخشى باھا بەرگەن. ھەتتا ئىمام نەۋەۋي بۇ تەپسىرنىڭ تەرىپىنى قىلىپ: ھېچكىم ئىبنى جەرىرنىڭ تەپسىرىدەك بىرەر تەپسىر قىلمىدى، دەپ ماختىغان. لېكىن بۇ يەردە ئەسكەرتىپ ئۆتۈشكە تېگىشلىك بىر مەسىلە شۇكى، ئىبنى جەرىر شۇ زاماندىكى كىشىلەرگە مەلۇملۇق ئىكەنلىكىنى نەزەردە تۇتۇپ، تەپسىرىدە رىۋايەت قىلغان بەزى رىۋايەتلەرنىڭ توغرىلىق دەرىجىسىگە يەتمىگەنلىكلىرىگە ئەسكەرتىش بەرمەي ئۆتۈپ كەتكەن. بۇ تەپسىر ئاما ئارىسىغا كەڭ تارقالغان تەپسىرلەرنىڭ بىرىدۇر.

❷ تەپسىر ئىبنى كەسىر ”ﺗKÊÀ القرآن العٓظيم“:

بۇ قولىڭىزدىكى مەزكۇر تەپسىر كىتاب بولۇپ، بۇ تەپسىر مۇشۇ تۈر بويىچە مەيدانغا كەلگەن تەپسىرلەر ئىچىدە ئەڭ توغرا دەپ باھا بېرىلگەن، شۇنداقلا ئىسلام دۇنياسىدا يۇقىرى نوپۇزغا ئىگە بولغان تەپسىرلەردىندۇر. اللە تائالا خالىسا بۇ تەپسىر ھەققىدە ئۆز نۆۋىتىدە تەپسىلىي توختىلىپ ئۆتىمىز.

❸ بەھرۇلئۇلۇم ”ﷲر العلوم“:

بۇ تەپسىرنىڭ ئاپتورى ھەنەفىي مەزھەبىگە مەنسۇپ بولغان سەمەرقەنتلىك ئەبۇللەيس نەسر ئىبنى مۇھەممەد ئىبنى ئىبراھىم دېگەن ئالىمدۇر. ئاپتور بۇ تەپسىرنى يېزىشتا ساھابىلار ۋە تابىئىنلارنىڭ سۆزلىرىنى، ئۇ سۆزلەرنىڭ كىم ئارقىلىق رىۋايەت قىلىنغانلىقىنى تىلغا ئالمىغان ئاساستا بايان قىلىدۇ. بۇ تەپسىر ھازىرمۇ بەزى كىتابخانىلاردا قول يازما ھالىتىدە ساقلانماقتا.

❹ ئەلدۇررۇل مەنسۇر فىت تەپسىرىل مەئسۇر ”الدر ا نۆور Ž KÊÀالت با ثۆور“:

بۇ تەپسىرنىڭ ئاپتورى جالالۇددىن ئەبۇلفەزلى ئابدۇراھمان ئىبنى ئەبۇبەكرى ئىبنى مۇھەممەد دېگەن ئالىمدۇر.

بۇ تەپسىر بۇ تۈردىكى تەپسىرلەرنىڭ ئىچىدە پەقەت ئەسەرگىلا تايانغان تەپسىردۇر. بۇ تەپسىر ئالتە توم قىلىنىپ بېسىلغان بولۇپ كىشىلەر ئارىسىغا تارقالغان. بۇ تۈردە يېزىلغان تەپسىرلەردىن يەنە يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتكىنىمىزدىن باشقا نۇرغۇن تەپسىرلەر بار.

• فىقھى ئىلمىنى ئاساسىي ئورۇنغا قويۇپ يېزىلغان تەپسىرلەر

فىقھى ئىلمى يەنى ئىسلام دىنىنىڭ قانۇن - تۈزۈم، شەرىئەت ئەھكاملىرىنى ئاساس قىلىپ يېزىلغان تەپسىرلەر مەزمۇن جەھەتتىن ئىسلام دىنىنىڭ قانۇن - تۈزۈم، شەرئىي ئەھكاملىرىغا ئالاقىدار بارلىق تەرەپلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان.

بۇ خىلدىكى تەپسىرلەر بەزىدە بىرەر مەزھەبنىڭ كۆز قارىشىنى ئاساسىي ئورۇنغا قويۇپ يېزىلسا، بەزىدە تۆت مەزھەبنىڭ كۆز قاراشلىرىنى سېلىشتۇرۇش ئاساسىدا يېزىلغان.

بۇ تۈردىكى تەپسىر كىتابلىرىدىن تۆۋەندە بىر نەچچىسىنى تىلغا ئېلىپ ئۆتىمىز:

❶ ئەھكامۇلقۇرئان ”أحكـام القـرآن“: يەنى قۇرئاننىڭ ھۆكۈملىرى دېگەن تەپسىر كىتاب بولۇپ، ئۇنى جەسساس دېگەن نام بىلەن مەشھۇر بولغان ئەبۇبەكرى ئەھمەد ئىبنى ئەررازى دېگەن ئالىم يازغان. ئۇ ھەنەفىي مەزھەبىدە بولۇپ ئۇ بۇ مەزھەبنىڭ كاتتا ئالىملىرىنىڭ بىرىدۇر. شۇڭا ئۇنىڭ بۇ تەپسىر كىتابىمۇ ھەنەفىي مەزھەبىنىڭ كۆز قارىشى ئاساسىدا ۋە فىقھى تۈردە ئەڭ بۇرۇن يېزىلغان ئاساسلىق تەپسىر ھېسابلىنىدۇ.

❷ ئەھكامۇلقۇرئان ”أحكام القرآن“: يەنى قۇرئاننىڭ ھۆكۈملىرى دېگەن تەپسىر كىتاب بولۇپ، ئۇنى ئىبنۇل ئەرەبىي دېگەن نام بىلەن مەشھۇر بولغان ئەندەلۇسلۇق (ئىسپانىيە) ئەبۇبەكرى مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر دېگەن ئالىم يازغان.

ئاپتور مالىكى مەزھەبىدە بولۇپ ئۇنىڭ مەزكۇر تەپسىر كىتابىمۇ مالىكى مەزھەبىنىڭ كۆز قارىشىنى ئاساس قىلغان ھالدا يېزىلغان. بۇ تەپسىر كىشىلەر ئارىسىدا كەڭ تارقالغان.

❸ جامىئۇلئەھكامىل قۇرئان ”3ﻣاLDZ ازحكام القرآن“: يەنى قۇرئان ھۆكۈملىرىنىڭ توپلىمى دېگەن تەپسىر كىتاب بولۇپ، بۇنى ئەبۇئابدۇللاھ مۇھەممەد ئىبنى ئەھمەد ئىبنى ئەبۇبەكرى دېگەن ئەندەلۇسلۇق (ئىسپانىيە) ئالىم يازغان. ئاپتور گەرچە مالىكىي مەزھەبىدە بولسىمۇ، لېكىن باشقا مەزھەب ئىماملىرىنىڭ كۆز قاراش، دەلىل - پاكىتلىرىنى بايان قىلىدۇ.

بۇ تەپسىر مۇشۇ تۈر بويىچە يېزىلغان تەپسىرلەر ئىچىدە ئەڭ ئىسىل ۋە كەڭ دائىردە يېزىلغان تەپسىردۇر. بىراق ئاپتور ئۆزى مالىكىي مەزھەبىدە بولغاچقا قىسمەن ھاللاردا ئۆز مەزھەبىگە ئېغىپ كېتىپ قېلىشتىن ساقلىنالمىغان. بۇ تەپسىرمۇ كىشىلەر ئارىسىغا تارقالغان.

❹ ئەھكامۇلقۇرئان ”أحكام القرآن“: يەنى قۇرئاننىڭ ھۆكۈملىرى. بۇ تەپسىرنى ھاراسىي دېگەن نام بىلەن مەشھۇر بولغان ئۇبۇلھەسەن ئەلى ئىبنى مۇھەممەد ئىبنى ئەلى ئەلكىيا دېگەن ئالىم يازغان بولۇپ، ئاپتور بۇ

تەپسىرنى ئۆزى تەۋە بولغان شافىئىي مەزھەبىنىڭ كۆز قارىشىنى ئاساس ۋە ئۇنى قاتتىق ھىمايە قىلغان ھالدا يېزىپ چىققان. بۇ تەپسىر كىشىلەر ئارىسىغا تارقالماستىن پەقەت كىتابخانىلاردا قول يازما سۈپىتىدە ساقلانماقتا.

يۇقىرىدا تىلغا ئېلىنغان تەپسىرلەر پەقەت بۇرۇنقى زاماندا يېزىلغان، شۇنداقلا ئاساسىي جەھەتتىن بىرەر مەزھەپنىڭ كۆز قارىشىغا بەكرەك بېرىلگەن ھالدا يېزىلغان تەپسىرلەردۇر.

بۇندىن باشقا يېقىنقى 100 يىل مابەينىدە شەرئىي مەسىلىلەرگە قارىتا تۆت مەزھەبنىڭ كۆز قاراشلىرىنى سېلىشتۇرۇپ تەتبىقلاش ئاساسىدا يېزىلغان يېڭى تەپسىرلەرمۇ خېلى كۆپ. بۇ تەپسىرلەردىن:

❶ مۇھەممەد ئەلى سايىسنىڭ ئايەتۇلئەھكام **"آيات ا لأحكام"** يەنى ھۆكۈم ئايەتلىرىنىڭ تەپسىرى دېگەن كىتابىدۇر. بۇ تەپسىر ئىككى توم بولۇپ ھازىر كۆپلىگەن ئىسلامىي ئالىي مەكتەبلەردە دەرسلىك قىلىپ ئۆتۈلمەكتە.

بۇ تەپسىر باشقا تەپسىرلەردە يوق ئارتۇقچىلىقلىرى بىلەن ھازىرقى زاماندا يېزىلغان مۇشۇ تىپتىكى تەپسىرلەر ئىچىدە ئالدىنقى ئورۇندا تۇرىدۇ.

❷ مۇھەممەد ئەلى ئەسسابۇنىنىڭ ئاياتۇلئەھكام **"آيات ا لأحكام"** دېگەن تەپسىر كىتابىدۇر. بۇ تەپسىرمۇ ئىككى توم بولۇپ ئامما ئارىسىغا كەڭ تارقالغان. ئەمما بۇ تەپسىر ئىلگىرىكى تەپسىردەك كەڭ دائىرىدە ئەمەس، شۇنداقلا ئۇنىڭدا بار بەزى ھۆكۈملەر بۇنىڭدا يوق. لېكىن بۇ تەپسىردىمۇ ئۇنىڭدا يوق بەزى ئارتۇقچىلىقلار بار.

يۇقىرىقى تەپسىر كىتابلاردىن باشقا مەيلى بىرەر مەزھەبنىڭ ياكى تۆت مەزھەبتىن باشقا شىئە مەزھىبىدەك مەزھەبلەرنىڭ كۆز قارىشىنى ئاساس قىلغان ھالدا يېزىلغان تەپسىر كىتابلارمۇ خېلى بار.

- **تارىخ ۋە قىسسىلەرنى ئاساس قىلىپ يېزىلغان تەپسىرلەر**

بۇ خىلدىكى تەپسىرلەردە تارىخىي ۋەقەلىك ۋە قىسسىلەر، ئىلگىرى ئۆتكەن پەيغەمبەرلەر ۋە ئۇلارنىڭ ئۈممەتلىرىنىڭ خەۋەرلىرى ھەققىدىكى مەزمۇنلاردا كۆپ توختىلىدۇ. سۆئلەب ۋە خازىنلارنىڭ تەپسىرلىرى بۇ خىلدىكى تەپسىرلەرنىڭ مەشھۇرلىرىدۇر.

سۆئلەب ئۆزىنىڭ تەپسىرىدە گەرچە ئايەتلەرنى تەپسىر قىلىشتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسلىرىگە ۋە ئەسەرلەرگە تايانغان بولسىمۇ، لېكىن، تەپسىردە تارىخىي ۋەقەلىك ۋە قىسسىلەرنىڭ بايانى كۆپتۇر. قىسسىلەرنى بايان قىلىشتا ھەتتا ئەھلى كىتابلاردىن قوبۇل قىلغان قىسسىلەرنى ئۇنىڭ خاتا - توغرىلىقىغا ئىشارەت قىلىپ قويماستىنلا ئۆتۈپ كېتىدۇ. ئەمما خازىن تەپسىرىدە تارىخىي ۋەقەلىك ۋە قىسسىلەرنى بايان قىلغاندا، ئۇنىڭ توغرا خاتالىقىنى ئەسكەرتىپ ئۆتىدۇ.

- **قۇرئان كەرىمنىڭ گىراماتىكىلىق تىل قۇرۇلمىسىنى ئاساس قىلىپ يېزىلغان تەپسىرلەر**

بۇخىلدىكى تەپسىرلەر ئاساسەن ئەرەب تىلىنىڭ مورفولوگىيە ۋە سىنتاكسىلىق سۆز تەرتىپىگە ئەھمىيەت بېرىپ قۇرئان كەرىمنىڭ سۆزلىرىنىڭ تۈرلىنىش قائىدىلىرى، ھەر خىل گىراماتىكىلىق شەكىللىرى ھەم شۇلار ئارقىلىق ئىپادىلەنگەن گىراماتىكىلىق مەنىلىرى، سۆزلەرنىڭ بىرىكمىسى ۋە جۈملە قورۇلمىسى جەھەتلەردىن ئەرەب تىلىنىڭ ئەڭ يۇقىرى ئۆلچىمىگە ئۇيغۇن بولغان ھالدا چۈشكەنلىكىنى، تىل بايلىقى مول بولغان ئەرەبلەرنىڭ ئىسلام كېلىشتىن بۇرۇنقى تىل سەنئىتى ئەڭ يۇقىرى دەرىجىگە كۆتۈرۈلگەندە شۇنىڭغا ماس ھالدا

تېخىمۇ مۇكەممەل بولغان بىر كىتاب بولۇپ چۈشكەنلىكىنى بايان قىلىدۇ. تۆۋەندىكىللىرى بۇ تۈردە يېزىلغان تەپسىرلەردىندۇر:

❶ ئەلبەھرۇلمۇھىت "البحر Ü‡I"

بۇ تەپسىرنىڭ ئاپتورى ئەبۇھەييان دېگەن نام بىلەن تونۇلغان ئەندەلۇسلۇق مەھەممەد ئىبنى يۇسۇف ئىبنى ئەلى ئىبنى يۇسۇف ئىبنى ھەييان دېگەن كىشىدۇر. ئۇ ھىجرىيەنىڭ 654 - يىلى تۇغۇلغان. ئۇنىڭ بۇ تەپسىرى كىشىلەر ئارىسىغا تارقالغان.

❷ كەششاف. "الكآاف"

بۇ تەپسىرنىڭ ئاپتورى زەمەخشەرى دېگەن نام بىلەن تونۇلغان، خارازىملىق ئالىم مۇھەممەد ئىبنى ئۆمەر ئىبنى مۇھەممەد ئىبنى ئۆمەر دېگەن كىشى بولۇپ، بۇ كىشى موئتەزىلە ئېتىقاتىدىدۇر. شۇڭا ئۇنىڭ بۇ تەپسىرىمۇ بۇ قاراشنى ياقىلىغان مەزمۇنلاردىن خالىي ئەمەس. لېكىن بۇ تەپسىر بۇ تۈر بويىچە يېزىلغان تەپسىرلەر ئىچىدە گىراماتىتكىلىق ۋە باشقا جەھەتلەردە ناھايىتى ئىلغار پىكىرلەرنى ئوتتۇرىغا قويغان بولغاچقا، سۈننى ئەقىدىسىدىكى مۇسۇلمانلار بۇ تەپسىرنىڭ موئتەزىلە قارىشىغا ئالاقىدار مەزمۇنلىرىنى چىقىرىۋېتىپ كىشىلەرنىڭ بۇ تەپسىردىن پايدىلىنىشى ئۈچۈن ناھايىتى ئەھمىيەتلىك بىر خىزمەت كۆرسەتكەن.

❸ مەدارىكىل تەنزىل ۋە ھەقائىقۇلتەئۋىل "مدارك التنـEيل وحقاE التأويل"

بۇ تەپسىر «تەپسىرى نەسەفىي» دېگەن ئىسىم بىلەن مەشھۇر بولغان. بۇ تەپسىرنىڭ ئاپتورى ھەنەفىي مەزھەپىگە مەنسۇپ بولغان، كاتتا ئالىم ئابدۇللاھ ئىبنى ئەھمەد ئىبنى مەھمۇد نەسەفىي دېگەن كىشىدۇر. ئۇ مەزكۇر تەپسىر كىتابىنى زەمەخشەرىنىڭ موئتەزىلە كۆز قارىشىدىن ناھايىتى يىراق بولغان ھالدا ئۇنىڭ «كەششاف» دېگەن تەپسىرىدىن ۋە «تەپسىرۇلبەيداۋىي» لاردىن ئىخچاملاپ يېزىپ چىققان.

• پەلسەپەۋىي ئاڭ ۋە ئەقلىي كۆز قاراشلار ئاساس قىلىپ يېزىلغان تەپسىرلەر

بۇ ماۋزۇدا يېزىلغان تەپسىرلەرنىڭ ئەڭ مەشھۇرى پەخرۇددىن رازى دېگەن نام بىلەن مەشھۇر بولغان مۇھەممەد ئىبنى ئۆمەر ئىبنى ھۇسەين ئىبنى ھەسەن ئىبنى ئەلى تەرىپىدىن يېزىلغان «مەفاتىھۇلغەيب» يەنى غەيبلەرنىڭ ئاچقۇچلىرى دېگەن تەپسىردۇر.

ئاپتور بۇ تەپسىردە ئاسمان جىسىملىرى، تەبىئەت ئىلىملىرى ئۈستىدە توختىلىدۇ. پەيلاسوپلارنىڭ ۋە ھېكمەت ئىگىلىرىنىڭ سۆزلىرىنى كۆپ نەقىل قىلىدۇ. ئۇلارنىڭ دىنغا قارشى خاتا كۆز قاراش، پىكىرلىرىنى ۋە دىن ھەققىدە بولغان شەك شۈبھىلىرىنى بايان قىلىپ، ئۇلارغا رەددىيە بېرىدۇ. بىراق رەددىيە بېرىشتە ئۇلارنىڭ دەلىل - پاكىتلىرى كۈچلۈك ھالەتتە بايان قىلىنىپ، ئۇ دەلىللەرگە بېرىلگەن رەددىيەلەر ئاجىز ھالەتتە بولۇپ قالغان تەرەپلىرى بار.

ئالىملار بۇ تەپسىرگە: ئىچىدە ئايەتلەرنىڭ تەپسىرىدىن باشقا ھەممە مەزمۇنلار بار بولغان تەپسىر، دەپ باھا بېرىشكەن. بۇ تەپسىرمۇ كىشىلەرنىڭ ئارىسىغا تارقالغان تەپسىرلەردىندۇر.

• سۈننى مەزھەبىدىكىلەرنىڭ ئەقىدىسىدىن چەتنەپ كەتكەن تائىپىلارنىڭ يازغان تەپسىرلىرى

«قۇرئان كەرىم» الله تائالانىڭ روشەن پاكىتلىرى ۋە كەسكىن ھۆكۈملىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان مۇقەددەس ئىلاھىي دەستۇر بولۇپ، ئۇ مەزمۇنى ئېنىق، بەندىلەرگە ۋەز - نەسىھەت قىلىپ چۈشۈرۈلگەن كىتابتۇر. لېكىن سۈننى ئەقىدىسىدىن يات ھالدا ھەرخىل غەرەز، مەقسەت ۋە نىشان ئاستىدا مەيدانغا كەلگەن تائىپىلار ئۆز

مەقسەتلىرىنى ئىشقا ئاشۇرۇش، نادان خەلقلەرنى قايمۇقتۇرۇپ ئۆزلىرىنىڭ خاتا پىكىر، ئىدىيەلىرى ئاستىغا تۇپلاش ئۈچۈن قۇرئان كەرىمنىڭ ئايەتلىرىنى ئۆز نەزەرىيەلىرىگە ماس هالدا تەپسىر قىلغان. تۆۋەندىكى تەپسىرلەر بۇلارنىڭ بىر قىسمىدۇر:

❶ كەششاف.

بۇ تەپسىرنىڭ قانداق تەپسىر ئىكەنلىكىنى ۋە ئاپتورىنىڭ مۇئتەزىلە ئەقىدىسىدە ئىكەنلىكىنى بىز يۇقىرىدا بايان قىلدۇق.

❷ تەنزىهۇلقۇرئان ئەنىلمەتائىن. "تنبيه القرآن عن ا kelÛ"

بۇ تەپسىرنىڭ ئاپتورى قازى ئابدۇلجاببار ئىبنى ئەهمەد ئىبنى خەلىلدۇر. بۇ كىشى مۇئتەزىلە تائىپىسىنىڭ كاتتىبېشى بولۇپ، ئۇنىڭ بۇ تەپسىرنى يېزىشتىكى مەقسىتى ئۆز قارىشىنى شەرهلەش ۋە دەلىللەش ئۈچۈن بولغان. شۇڭا ئۇ بۇ تەپسىرىدە قۇرئاننىڭ هەممە ئايەتلىرىنى تەپسىر قىلماستىن، ئەكسىچە ئايەتلەرنىڭ ئىچىدىن ئۆز خاهىشىغا ۋە كۆز قاراشلىرىغا دەلىل بولالايدۇ، دەپ قارىغان ئايەتلەرنىلا تەپسىر قىلغان.

❸ تەپسىرى ئىبنى ئەرەبى "KÊÀ ابن عرŸ"

بۇ تەپسىرنىڭ ئاپتورى بولغان مۇهەممەد ئىبنى ئەلى ئىبنى مۇهەممەد ئىبنى ئەهمەد ئىبنى ئابدۇللاه مۇهيىددىن ئىبنى ئەرەبىدۇر. ئۇ: «قۇرئان كەرىم» ئايەتلىرىنىڭ ئاشكارا ۋە مەخپىي مەنىسى بار، ئايەتلەردىن كۆزدە تۇتۇلىدىغىنى پەقەتلا ئۇنىڭ مەخپىي مەنىسىدۇر، دەپ ئېتىقاد قىلىدىغان تائىپىلاردىن بولۇپ، ئۇ ئۆزىنىڭ بۇ قارىشىنى تەپسىر كىتابىدا كەڭ كۆلەمدە تەشۋىق قىلغان. ئايەتلەرنى تەپسىر قىلغاندا، ئۇلارنىڭ ئاشكارا مەنىسىنى پۈتۈنلەي ئەمەلدىن قالدۇرۇۋەتكەن.

قۇرئان كەرىمنىڭ تەپسىرلىرى يۇقىرىقىدەك تۆرگە ئايرىش ئۇسۇلى بويىچە ئالتە تۈرگە بۆلۈنگەندىن سىرت يەنە ئاممىباب ئۇقۇم بويىچە ئەسەرگە تايىنىپ قىلىنغان تەپسىرلەر ۋە ئەقلىي تەپەككۇرغا تايىنىپ قىلىنغان تەپسىرلەر دەپ ئىككى چوڭ تۈرگە ئايرىلىدۇ.

ئەسەرگە تايىنىپ قىلىنغان تەپسىرلەر بولسا، بىز يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتكەندەك، مەزمۇنداش ئايەتلەرگە، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامدىن رىۋايەت قىلىنغان هەدىسلەرگە، ساهابىلار ۋە تابىئىنلاردىن رىۋايەت قىلىنغان ئەسەرلەرگە تايىنىپ قىلىنغان تەپسىرلەردۇر.

ئەقلىي تەپەككۇرغا تايىنىپ قىلىنغان تەپسىرلەر بولسا، ئەسەرگە تايىنىپ قىلىنغان تەپسىرلەرنىڭ ئەكسىچە بولۇپ، بۇ پەقەت تەپسىرشۇناس ئالىملارنىڭ ئەقلىي تەپەككۇرى، كۆز قارىشى ۋە ئۆزى شۇغۇللىنىۋاتقان ئىلىمنىڭ ئېهتىياجىغا ماس هالەتتە قىلىنغان، شۇنداقلا بۇ خىل ئۇسۇلنى قوللىنىشتا چوقۇم ئىسلام دىنىنىڭ روهىغا، الله تائالانىڭ ئايەتلەردە ئىپادىلىمەكچى بولغان مەقسىدىگە ئۇيغۇن بولۇشىنى، هاۋايى ـ هەۋەس ۋە خاهىشلارنىڭ تەسىرىدىن يىراق بولۇشىنى شەرت قىلغان هالدا قىلىنغان تەپسىرلەردۇر.

بۇ تۈردىكى تەپسىرلەرنىڭ ئىچىگە يۇقىرىدا سۆزلەپ ئۆتۈلگەن فىقهى، تارىخ ۋە قىسسىلەر، پەلسەپە ۋە ئەرەب تىلى گىراماتىكىلىرى ئاساس قىلىنىپ يېزىلغان تەپسىرلەر كىرىشتىن سىرت يەنە تۆۋەندىكى تەپسىرلەرمۇ كىرىدۇ:

❶ تەپسىر بەيداۋىي "KÊÀ البيR̂اوي"

بۇ تەپسىرنىڭ ئاپتورى بولغان ئىمام بەيداۋىي ناسىرىددىن ئىبنى سەئىد، ئايەتلەرنى تەپسىر قىلغاندا ئەرەب تىلىنىڭ گىراماتىكىلىق قائىدىلىرىگە ئۇيغۇن ھالدا سۈننى مەزھەبىنىڭ دەلىل ـ پاكىتلىرى بويىچە ناھايىتى ئىنچىكىلىك بىلەن تەپسىر قىلىدۇ.

ئاپتور ئايەتلەرنى تەپسىر قىلىش جەريانىدا ھەر بىر سۈرىنىڭ ئاخىرىسىغا شۇ سۈرىگە مۇناسىۋەتلىك ھەدىسلەرنى كەلتۈرىدۇ. لېكىن شۇ ھەدىسلەرنىڭ سەھىھ دەرىجىسىگە يەتكەن ياكى يەتمىگەن ھەدىس ئىكەنلىكى ھەققىدە ھېچقانداق ئىزاھات بەرمەيدۇ. بۇ تەپسىر ئۈچۈن نۇرغۇن شەرھلەر يېزىلغان بولۇپ، «ھاشىيەتۇلشھابىل خفاجى» دېگەن شەرھى ئۇنىڭ ئەڭ ياخشى شەرھىسى ھېسابلىنىدۇ.

❷ تەپسىر جالالەين "KlY2l KÊÀ"

بۇ تەپسىرنىڭ ئاپتورى جالالىددىن مۇھەممەد ئەل مۇھەللا ۋە جالالىددىن ئابدۇراھمان سۇيۇتىلاردىن ئىبارەت ئىككى كاتتا دىنىي ئالىمدۇر.

ئۇلارنىڭ بۇ تەپسىرى ناھايىتى قىسقا ۋە چۈشىنىشلىك قىلىپ يېزىلغان تەپسىر بولۇپ، بۇ ئالاھىدىلىكى بىلەن ئەڭ كەڭ تارقالغان ۋە يەتكۈزگەن مەنپەئەتى ناھايىتى چوڭ بولغان تەپسىرلەردىن بولۇپ قالغان. سەۋىيەسى تۆۋەن ئادەملەرمۇ ئوخشاشلا ئوقۇپ پايدىلىنالايدىغان بۇ تەپسىر دىنىي ئوقۇرمەنلەر ئارىسىدا كەڭ تارقالغاندىن سىرت ئاتاقلىق دىنىي ئالىملاردىن بىر قىسىملىرىمۇ بۇ تەپسىرنى ئۆزلىرىنىڭ دىنىي دەرس ئوقۇتۇشلىرىدا ۋە دىنىي سۆھبەتلىرىدە قوللىنىپ كەلمەكتە.

*يېقىنقى ئەسىردە يېزىلغان تەپسىرلەر*

❶ ئەل جاۋاھىر فىت تەپسىرىل قۇرئان "ljواهر Ž KÊÀ القرآن"

بۇ تەپسىرنىڭ ئاپتورى شەيخ تانتاۋى جەۋھەردۇر. بۇ تەبىئەت ئىلمىگە ناھايىتى قىزىققان ئالىم بولۇپ تەپسىرىدىمۇ مۇشۇ ساھادىكى ئىلمىي ئۆگىنىشكە كۆچلۈك رىغبەتلەندۈرگەن، ھەم شۇ مەزمۇننى گەۋدىلەندۈرۈش بىلەن بىللە ئۆسۈملۈك، ھايۋاناتلار، تەبىئەت مەنزىرلىرى قاتارلىقلارنىڭ سۈرەتلىرىنىمۇ قىستۇرۇپ قويغان. شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ تەپسىر كۆپ ساندىكى ئالىملارنىڭ دېگەندەك قارشى ئېلىشىغا ئېرىشەلمىگەن.

❷ تەپسىرۇل مەنار "KÊÀ l نار"

شەيخ مۇھەممەد رەشىد رىزا تەرىپىدىن يېزىلغان بۇ تەپسىر مەنىسى ئاسان بولغان سۆزلەر بىلەن يېزىلغان، ئايەتلىرى ئەدەبىي بايان ئۇسۇلى بىلەن چۈشەندۈرۈلگەن تەپسىر بولۇپ، ئاپتور بۇ تەپسىرىدە ئىسلام دىنىنىڭ دۈشمەنلىرىنىڭ بۇ دىنغا قارىتا كەلتۈرگەن شەك ـ شۈبھىلىرىگە رەددىيە بېرىپ ئۇلارغا ھەققەتنى چۈشەندۈرىدۇ. جەمئىيەتتىكى بارلىق ئىللەت، ناچار قىلمىشلارنى پەقەت قۇرئان كەرىمنىڭ كۆرسەتمىسى بويىچىلا داۋالاشقا بولىدىغانلىقىنى تەكىتلەيدۇ.

ئاپتور تەپسىرىدە ئۆزىنىڭ «قۇرئان كەرىم» نىڭ ئىنسانلارنى ئىككى دۇنيالىق بەخت ـ سائادەتكە ئېرىشتۈرىدىغان ھەققەت ئىكەنلىكىنى كىشىلەرگە چۈشەندۈرمەن دېگەن ئۇلۇغۋار غايىسىنى گەۋدىلەندۈرگەن.

بۇ تەپسىر سۈرە فاتىھەدىن باشلىنىپ سۈرە يۈسۈفنىڭ 101 ـ ئايىتىگە كەلگەندە ئاپتور ۋاپات بولۇپ كىتىپ داۋامى توختاپ قالغان. پۈتۈپ چىققان قىسمىمۇ چوڭ ـ چوڭ 12 توم بولۇپ بىسىلىپ تارقىتىلماقتا.

❸ فى زىلالىل قۇرئان "Ž ȘJ¥ل القرآن"

بۇ تەپسىرنىڭ ئاپتورى يېقىنقى دەۋرىدىكى ئىسلام ئېلىدا يېتىشىپ چىققان ئېسىل مۇتەپەككۇرلارنىڭ بىرى بولغان ئالىم سەييىد قۇتۇبتۇر. ئۇ ”ئىسلام دىنى ئىنسانلار ھاياتىنىڭ ھەممە تەرەپلىرىگە باغلىنىشلىق، ئىسلام دىنىي ھايات كارۋىنىغا يېتەكچى بولۇش كېرەك“ دەيدىغان ئەقىدىدىكى مۇتەپەككۇرلاردىندۇر. ئۇ ھاياتىنىڭ ئاخىرىغىچە مۇشۇ ئەقىدە ئۈچۈن كۆرەش قىلىپ شۇ ئەقىدىسى يولىدا شېھىت بولدى. ئۇنىڭ تەپسىرى ئىسلام دۇنياسىدا ئالقىشقا ئېرىشكەن تەپسىرلەردىندۇر.

ئاپتور تەپسىرىدە ھازىرقى دۇنيادا مەيدانغا كەلگەن بارلىق ئىجتىمائىي كېسەللىك ۋە زاۋاللىقنىڭ داۋاسى پەقەت ئىسلام دىنى ئىكەنلىكىنى، ئىنسانلارنى گۇمراھلىقتىن پەقەت ئىسلام دىنى ئارقىلىق قوتۇلدۇرغىلى بولىدىغانلىقىنى، ھەممە نەرسىنى ياراتقان پەرۋەردىگار الله تائالانىڭ قۇرئاندا كۆرسەتكەن ھەقىقىي توغرا يولىغا قايتقاندىلا ئاندىن ئىككى دۇنيالىق بەخت ـ سائادەتكە ئېرىشكىلى بولىدىغانلىقىنى ئالاھىدە تەكىتلەپ ئۆتكەن.

ئۇنىڭ بۇ كۆز قارىشى ھەقىقەتتۇر. چۈنكى، ھازىرقى دۇنيادا يۈز بەرگەن ئېغىر ئىجتىمائىي ئىللەتلەر، كېسەللەر، پاجىئەلەرگە باشلايدىغان ھەر قانداق بىر كىچىك ئامىل ۋە سەۋەبكىمۇ الله تائالا قۇرئاندا يول قويمىغان. الله تائالا نېمىنى چەكلىسە شۇنى قىلغان، نېمىنى بۇيرىسا شۇنى قىلمىغان ئەسكى ئىنسانلارنىڭ سەۋەبىدىن كەلگەن يەر شارى خارەكتېرلىك بۇزۇلۇش دۇنيانىڭ گۇمران بولۇشىنى يەنى قىيامەتنىڭ بولۇشىنى تېزلەشتۈرمەكتە.

**❹ ئەل تەپسىرۇلبايان لىلقۇرئانىل كەرىم ”التÀÊK البيان للقرآن الكرĆ“**

بۇ شاتىئىنىڭ قىزى دېگەن نام بىلەن مەشھۇر بولغان ئائىشە ئابدۇراھمان تەرىپىدىن قىلىنغان تەپسىردۇر. ئاپتور تەپسىرىدە ئايەتلەرنى تەپسىر قىلىشتا قۇرئان كەرىمنىڭ ئەدەبىيلىكىگە كۆپرەك ئېتىبار بەرگەن.

**❺ سەفۋەتۇت تەفاسىر ”ÀÒgوالتÀlèK“**

بۇ تەپسىرنىڭ ئاپتورى مۇھەممەد ئەلى سابۇنى بولۇپ، ئۇنىڭ بۇ تەپسىرى ئوقۇرمەنلەرنىڭ قۇرئان كەرىمنىڭ مەنىسىنى ناھايىتى ئاسانلا چۈشىنىۋالىدىغان ئۇسلۇبتا يېزىلغان. بۇ تەپسىر ئوقۇرمەنلەرنى قۇرئاننىڭ ئىچىگە ئېلىپ كىرىپ كېتىدۇ. بۇ تەپسىرمۇ ئاما ئارىسىغا ناھايىتى كەڭ دائىرىدە تارقالغان.

**❻ تەپسىرۇل مۇنىر ”ÀtÊK l Kن“**

بۇ تەپسىرنىڭ ئاپتورى دوكتور ۋەھبەتۇل زۇھەيلى بولۇپ، ئاپتور تەپسىرنى بۇرۇنقى ھەرخىل تۈردىكى تەپسىرلەردىن پايدىلانغان ھالدا يېزىپ چىققان

**❼ ئەدۋائۇل بايان ” أrوaŏ البيان“**

بۇ تەپسىرنىڭ ئاپتورى شەيخ مۇھەممەد ئەمىن مۇھەممەد مۇختاردۇر. بۇ تەپسىر ئون توم بولۇپ بېسىلغان. بۇ تەپسىردە فىقھى تەرەپكە كۆپرەك ئېتىبار بېرىلگەن.

**❽ تەپسىرۇل قۇرئان كەرىم فى كالامىل مەننان ”ÀtÊK القرآن الكرĆ Ž كـ٢م l نان“**

بۇ تەپسىرنى شەيخ ئابدۇراھمان ئىبنى ناسىر سەئىدى يازغان، بۇ تەپسىرنى سەلەپى ئەقىدىسىدىكىلەر ناھايىتى ياقتۇرۇپ ئوقۇيدۇ.

**❾ ئەيسەرۇت تەپاسىر ”أيÊر التÀlèK“**

بۇ تەپسىرنى ئەبۇبەكرى جابىر ئەل جازائىر يازغان.

بۇلاردىن باشقا ئىسىملىرى بۇ يەردە بايان قىلىنمىغان خېلى كۆپ تەپسىرلەر باردۇر.

*"تەپسىرى ئىبنى كەسىر" نى تونۇشتۇرۇش*

مەشھۇر دىنىي ئالىم، تارىخشۇناس، فىقھشۇناس، تەپسىرشۇناسلارنىڭ پېشۋالىرىدىن بولغان، شۇنداقلا، يۇقىرى دەرىجىدە شۆھرەت قازانغان ئىلمىي ئەسەرلىرى، تەتقىقات نەتىجىلىرى بىلەن ئىسلام دۇنياسىنىڭ چولپىنىغا ئايلانغان مەرھۇم ئۇستاز ئىبنى كەسىرنىڭ بۇ تەپسىرى تونۇشتۇرۇلغان تەپسىرلەر ئىچىدىكى ئەڭ داڭلىق تەپسىر بولۇپ، ئۇنىڭ تەپسىر قىلىشتىكى ئۆزگىچە ئالاھىدىلىكى بىلەن بۇ تەپسىر ئىسلام دۇنياسىدا نوپۇزلۇق تەپسىر دەپ قارىلىپ كەلمەكتە. بۇ يەردە بىز ئوقۇرمەنلىرىمىزنىڭ سەمىگە بۇ تەپسىرنىڭ ئالاھىدىلىكلىرىنى ناھايىتى قىسقا قىلىپ تونۇشتۇرۇشنى لايىق تاپتۇق. الله ھەر بىر ئوقۇرمەننىڭ توغرا مەنپەئەتلىنىشىنى نېسىپ قىلسۇن!

بۇ تەپسىر پەقەت سەلەپ ئالىملىرى قىلغان تەپسىرلەرگە ئاساسلانغان ھالدا قىلىنغان تەپسىر بولۇپ مۇشۇ ساھەدىكى تەپسىرلەرنىڭ ئەڭ مۆتىۋەرلىرىدىن ھېسابلىنىدۇ.

ئىبنى كەسىرنىڭ ـ الله ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن ـ تەپسىر قىلىشتا قوللانغان ئۇسۇلىنىڭ ئالاھىدىلىكى شۇكى، ئۇ ئالدى بىلەن ئايەتنى ئايەت ئارقىلىق تەپسىر قىلىش، ئۇنىڭدىن قالسا شۇ ئايەتكە مۇناسىۋەتلىك ھەدىسلەر ئارقىلىق يېشىش، دەلىللەش ھەم سەلەپ ئالىملىرىنىڭ شۇ ئايەتكە قارىتا بايان قىلغان پىكىر ۋە قارىشىنى بايان قىلىش ئۇسۇلىنى قوللانغان. ئۆزىنىڭ قاراشلىرىنى بولسا ناھايىتى ئاز كەلتۈرگەن.

ئۇ مەشھۇر ئىسلام تارىخشۇناس بولۇشتەك ئارتۇقچىلىقى بىلەن ئىسرائىل ئەۋلادىنىڭ ئىشەنچلىك دەپ قارالغان قىسسىلىرىنى تەپسىرنىڭ مۇناسىۋەتلىك ئورۇنلىرىغا ناھايىتى ئۇستىلىق بىلەن كىرگۈزگەن.

مەشھۇر ئالىم ئىبنى كەسىرنىڭ دىنىنىڭ ھەر قايسى ساھەلىرى بويىچە يازغان ئىلمىي ئەسەرلىرىنىڭ ئىچىدە فىقھى ساھەسىدىمۇ مەخسۇس ئەسىرى بولغاچقا بۇ تەپسىردە فىقھى مەسىلىلەر ئۈستىدە ئانچە كۆپ توختالمىغان.

ئاخىرىدا بۇنىڭدىن كېيىنكى ئىشلىرىمىزنىڭ تېخىمۇ ئۈنۈملۈك بولۇشى ئۈچۈن، بۇ كىتابنى تەرجىمە قىلىشتا خاتالىشىپ قالغان ياكى ئاپتورنىڭ مەقسىتىنى ئەينەن ئىپادىلەپ بېرەلمىگەن ئەھۋال كۆرۈلگەن بولسا، كەڭ ئوقۇرمەنلەرنىڭ ئەيۇ قىلىشىنى ۋە سەمىمىي تەنقىت ـ پىكىرلىرىنى ئايىماسلىقىنى چىن دىلىمىزدىن ئۈمىد قىلىش بىلەن بىرگە تەپسىرنى تەرجىمە قىلىش جەريانىدا بىزگە ماددىي ۋە مەنىۋىي جەھەتتىن ياردەمدە بولغان ھەرقايسى ئۇستازلارغا، قېرىنداشلارغا ۋە مەسلەكداشلىرىمىزغا سەمىمىي رەھمەت ئېيتىمىز ۋە الله تائالادىن ئۇلارغا بۈيۈك ئەجىر ـ ساۋابلار تىلەيمىز!

الله تائالا بىزگىمۇ بۇ تەپسىرنى ئوقۇپ پايدىلانغۇچىلارغىمۇ ئىككى دۇنيالىق بەخت ـ سائادەت ۋە ئۇتۇق ئاتا قىلسۇن، ئامىن!

ئۇيغۇر تەرجىمە مەركىزى
ھىجرىيە 1425 / رامىزان
مىلادى 2004 / ئۆكتەبىر

**Email:**
www.munber.org
www.islammunbiri.org
munber@munber.org
uygurtm@yahoo.com
uygurtm@maktoob.com

# ئىبنى كەسىرنىڭ قىسقىچە تەرجىمىھالى

ئىسلام دۇنياسىدا ئۆزىنىڭ ئاجايىپ ئىجتىھاتلىق، ئۆلمەس ئەسەرلىرى بىلەن تونۇلغان كاتتا ئالىم ئىبنى كەسىرنىڭ تولۇق ئىسمى ئەبۇلفىدا ئىمادۇددىن ئىسمائىل ئىبنى ئۆمەر ئىبنى كەسىر قۇرەشىي بولۇپ، ھىجرىيەنىڭ 701 ـ يىلى سۈرىيەنىڭ بۇسرا شەھىرى، مىجدەل يېزىسىدىكى بىر دىندار ئائىلىدە دۇنياغا كەلگەن. ئۇنىڭ ئاتىسى شۇ يېزىدىكى مەسجىدنىڭ ئىمامى ھەم خاتىبى ئىدى. ئۇ ئەمدىلا تۆت ياشقا كىرگەندە ئاتىسى ۋاپات بولۇپ كەتكەن. شۇنىڭ بىلەن ئۇنى ئاكىسى ئابدۇلۋاھھاب ئۆز تەربىيىسىگە ئالغان ۋە باشلانغۇچ ئىلىملەرنى ئۆزى ئۆگەتكەن. ئۇ بەش ياشقا كىرگەندە ئائىلىسىدىكىلەر بىلەن بىللە سۈرىيەنىڭ ھازىرقى پايتەختى دەمەشىققە كۆچۈپ كەلگەن.

ئەينى ۋاقىتتا دەمەشق ئىلىم ـ مەرىپەت بۆشۈكىگە ئايلانغان بولۇپ، ھەر قايسى پەن ۋە ھەر قايسى ساھادە يېتىشكەن نۇرغۇنلىغان كاتتا ئالىم ـ ئۆلىمالار شۇ يەردە ئىلىم بىلەن شۇغۇللىنىپ كەلمەكتە ئىدى. كاتتا ئالىم ئىبنى كەسىرمۇ مۇشۇ يەردە ئۆزىنىڭ ئىلىم ئىگەللەش نېسىۋىسىگە تولۇق ئېرىشكەن. ئۇ تېخى ئون ياشقا تولماي تۇرۇپ قۇرئان كەرىمنى پۇختا ياد ئېلىپ بولغان. ئۇ، بۇرھانۇددىن ئىبراھىم ئىبنى ئابدۇرراھمان فەزارى، ئىسا ئىبنى مۇتئىم، ئەھمەد ئىبنى ئەبۇ تالىب، ئىبنى ھەججار، باھائۇددىن قاسىم ئىبنى مۇزەففەر ئىبنى ئەساكىر، ئىبنى شىيرازى، ئىسھاق ئىبنى يەھيا ئامىدىي، مۇھەممەد ئىبنى زەرراد، جامالۇددىن يۇسۇف ئىبنى زەكىي، شەيخۇلئىسلام تەقىيۇددىن ئىبنى تەيمىيە، شەمسۇددىن مۇھەممەد ئىبنى ئەھمەد ئىبنى ئوسمان ئىبنى قايماز قاتارلىق ئاتاغلىق ئالىملاردىن تەپسىر ۋە قۇرئان ئىلىملىرى، ھەدىس ۋە ھەدىس ئىلىملىرى، فىقھى ۋە فىقھى ئۇسۇللىرى، تارىخ، ماتېماتىكا، گىراماتىكا، ئەدەبىيات... قاتارلىق پەنلەردە تىرىشىپ ئىلىم تەھسىل قىلىپ، زېھنىنىڭ ئۆتكۈرلۈكى، ئەستە تۇتۇش ۋە مەسىلىلەرگە تېز ئىنكاس قايتۇرۇش قابىلىيىتىنىڭ يۇقىرىلىقى بىلەن ھەممىنى ھەيرەتتە قالدۇرۇپ، ئەلا دەرىجىدە ئوقۇش پۈتتۈرگەن.

ئۇ ئوقۇش پۈتتۈرگەندىن كېيىن ھاياتىنىڭ ئاخىرىغىچە پەتىۋاچىلىق، مۇدەررىسلىك ۋە يېزىقچىلىق ئىشلىرى بىلەن شۇغۇللانغان. ئۇ مۇئەززىنلارنىڭ ھۆججۈمى، سەلىبلەرنىڭ ھۆججۈمى، ھوقۇقدارلارنىڭ ئۆزئارا ھوقۇق تالىشىشلىرى، ئاچارچىلىق قاتارلىق ئېغىر كۈنلەرنى بېشىدىن ئۆتكۈزگەن بولسىمۇ، بۇ ئىشلار ئۇنىڭ ئىلىم بىلەن شۇغۇللىنىشقا بولغان ئىرادىسىنى قىلچە بوشاشتۇرالمىغان.

ئىبنى ھەجەر ئەسقەلانى مۇنداق دەيدۇ: «ئۇ مەسىلىلەرگە تېز دەلىل كەلتۈرەلەيدىغان ئالىم ئىدى. ئۇنىڭ يازغان كىتابلىرى ھايات ۋاقتىدىلا شەھەر ـ شەھەرلەرگە تارقىغان. ئۇ ۋاپات بولغاندىن كېيىن كىشىلەر ئۇنىڭ يېزىپ قالدۇرغان ئەسەرلىرىدىن پايدىلانغان.»

تارىخشۇناس، مەشھۇر ئالىم ئەبۇلمەھاسىن جامالۇددىن يۇسۇف ئىبنى سەيفۇددىن مۇنداق دەيدۇ: «ئىمام ۋە كاتتا ئالىم ئىبنى كەسىر ھاياتىنى ئىلىم تەھسىل قىلىش ۋە يېزىش ئىشلىرى بىلەن ئۆتكۈزگەن. ئۇ فىقھشۇناسلىق، تەپسىرشۇناسلىق، ھەدىسشۇناسلىق ساھالىرىدە ۋايىغا يەتكەن. ئۇ

مۇدەررىسلىك قىلاتتى، ھەدىس تويلايتتى، مۇپتىلىق قىلاتتى ۋە ھەرقايسى پەنلەردە كىتاب يازاتتى. ئۇ تارىخ، ھەدىس ۋە تەپسىر ئىلمى ساھاسىدە كامالەتكە يەتكەن ئىدى.»

ئۇ ھاياتىدا نۇرغۇن كىتابلارنى يېزىپ قالدۇرغان بولۇپ، ئۇنىڭ تولىسى تەكرار ـ تەكرار بېسىلىپ ئىسلام دۇنياسىدا ناھايىتى كەڭ تارقالغان، بىر قىسمى يوقاپ كەتكەن، بىر قىسمى تاكى ھازىرغىچە قول يازما پېتى ساقلىنىپ كېلىنمەكتە. ئۇنىڭ بېسىلىپ تارقىغان كىتابلىرىدىن بىرى قولۇڭىزدىكى ”K_ÊÀï القرآن العTـيم“ (قۇرئان كەرىم تەپسىرى) نامىلىق ئالتە توملۇق تەپسىر بولۇپ، رىۋايەتكە ئاساسلىنىپ يېزىلغان تەپسىرلەر ئىچىدە ئەڭ نوپۇزلۇق ۋە مۆتىۋەر تەپسىر دەپ شۆھرەت قازانغان. يەنە بىرى ”البدايـة والنهايـــة“ (ئەلبىدايە ۋەننىھايە) نامىلىق، 14 توملۇق تارىخ كىتابى بولۇپ، ئۇ بۇ كىتابتا دۇنيانىڭ يارىتىلىشىدىن باشلاپ ئۆزىنىڭ ئاخىرقى ئۆمرى ھىجرىيىنىڭ 768 ـ يىلىغىچە بولغان ئارىلىقتىكى تارىخنى يېزىپ قالدۇرغان. ئۇنىڭدىن باشقا يەنە ”ÏÔïÌارعلـوم الIـدو“ (قىسقىچە ھەدىس ئىلىملىرى)، ”ÏÔïÌار الÊKg النبوية“ (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قىسقىچە تەرجىمىھالى)، ”أحاÂýQ التوحيد والـرة علـي الIـ ـرك“ (تەۋھىدنى بىلدۈرۈش ۋە شىرككە رەددىيە بېرىش) نامىلىق كىتابلىرى ۋە باشقا كىتابلىرى بېسىلىپ تارقىغان.

ئۇنىڭ قولىيازما ھالىتىدە ساقلىنىۋاتقان كىتابلىرىدىن بىرى ”اTدإ والÊنن Ž أحاÂýQ وا Êلاند والÊـنن“ نامىلىق، سەككىز توملۇق كىتابى بولۇپ، ئۇ بۇ كىتابتا مۇسنەدى ئىمام ئەھمەد، مۇسنەدى بەززار، مۇسنەدى ئەبۇ شەيبە، مۇسنەدى ئىبنى ئەبۇ شەيبە قاتارلىق ھەدىس كىتابلىرىنى ۋە ئالتە سەھىھ ھەدىس كىتابلىرىنى توپلىغان. بۇ كىتابنىڭ مەلۇم قىسمى بېسىلغان بولسىمۇ، كۆپ قىسمى قول يازما پېتى ساقلىنىپ كېلىنمەكتە. ئۇنىڭدىن باشقا يەنە ئۇنىڭ نۇرغۇن كىتابلىرى بولۇپ، بەزىلىرى يوْقوْپ كەتكەن، بەزىلىرى قول يازما پېتى ساقلانماقتا.

ئۇ پۈتۈن ھاياتىنى ئىلىمگە بېغىشلاپ، ئىسلام دۇنياسىغا ئۆلمەس تۆھپىلەرنى قوشقان. ئۇ ئاخىرقى ئۆمرىدە كۆزى كۆرمەس بولۇپ قالغان. شۇنىڭدىن كېيىن ئانچە ئۇزاق ئۆتمەيلا، ھىجرىيەنىڭ 774 ـ يىلى شەئبان ئېيىنىڭ 26 ـ كۈنى دەمەشقتە الله نىڭ دەرگاھىغا ئىنتىقال قىلغان. پۈتۈن دەمەشق خەلقى ئۇنىڭ ۋاپاتىغا تەزىيە بىلدۈرۈپ قەبرىستانلىققىچە ئەگىشىپ چىققان. ئۇ ۋەسىيىتىگە ئاساسەن شەيخۇلئىسلام ئىبنى تەيمىيەنىڭ قەبرىسىنىڭ يېنىغا دەپنە قىلىنغان. الله تائالا ئۇنىڭغا چەكسىز رەھمەت ۋە مەغپىرەت ئاتا قىلىپ، ياتقان يېرىنى فىردەۋس جەننىتىدىن قىلسۇن، ئامىن!!!

| مەككىدە نازىل بولغان | سۈرە فاتىھە | 7 ئايەت |
|---|---|---|

بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ ﴿١﴾

ٱلۡحَمۡدُ لِلَّهِ رَبِّ ٱلۡعَٰلَمِينَ ﴿٢﴾ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ ﴿٣﴾ مَٰلِكِ يَوۡمِ ٱلدِّينِ ﴿٤﴾ إِيَّاكَ نَعۡبُدُ وَإِيَّاكَ
نَسۡتَعِينُ ﴿٥﴾ ٱهۡدِنَا ٱلصِّرَٰطَ ٱلۡمُسۡتَقِيمَ ﴿٦﴾ صِرَٰطَ ٱلَّذِينَ أَنۡعَمۡتَ عَلَيۡهِمۡ غَيۡرِ ٱلۡمَغۡضُوبِ
عَلَيۡهِمۡ وَلَا ٱلضَّآلِّينَ ﴿٧﴾

*ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللہ نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن﴿1﴾.*

*جىمى ھەمدۇسانا ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى اللہ غا خاستۇر﴿2﴾.اللہ ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىباندۇر﴿3﴾.قىيامەت كۈنىنىڭ ئىگىسىدۇر﴿4﴾.(رەببىمىز) ساڭىلا ئىبادەت قىلىمىز ۋە سەندىنلا ياردەم تىلەيمىز﴿5﴾. بىزنى توغرا يولغا باشلىغىن﴿6﴾.غەزىپىڭگە يولۇققانلارنىڭ ۋە ئازغانلارنىڭ يولىغا ئەمەس، سەن ئىنئام قىلغانلارنىڭ يولىغا (باشلىغىن)﴿7﴾.*

## سۈرە فاتىھەنىڭ ئىسىملىرى ۋە ئۇ ئىسىملارنىڭ مەنىسى توغرىسىدا

بۇ سۈرە ”فاتىھە“ دەپ ئاتىلىدۇ. يەنى ”قۇرئان كەرىم“ نىڭ يېزىلىشى مۇشۇ سۈرە بىلەن باشلىنىدۇ. (يەنى قۇرئان كەرىم بۇ سۈرە بىلەن باشلانغان بولۇپ، نامازلاردا قىرائەت قىلىش بۇ سۈرە بىلەن باشلىنىدۇ). كۆپلىگەن ئۆلىمالارنىڭ كۆز قارىشىچە بۇ سۈرە ھەم ”ئۇممۇل كىتاب“ (كىتابنىڭ جەۋھىرى) دەپمۇ ئاتىلىدۇ.

ئىمام تىرمىزىنىڭ ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلغان ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «﴿ ٱلۡحَمۡدُ لِلَّهِ رَبِّ ٱلۡعَٰلَمِينَ ﴾ دىن باشلانغان بۇ سۈرە قۇرئاننىڭ جەۋھىرىدۇر، نامازدا دائىم تەكرارلىنىدىغان يەتتە ئايەت ۋە كاتتا قۇرئاندۇر». بۇ سۈرە ”ھەمدە سۈرىسى“ دەپمۇ ئاتىلىدۇ. بۇنداق ئاتىلىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەدىسى قۇدسىدا بايان قىلغان اللہ تائالانىڭ بۇ سۆزىنىڭ سەۋەبىدىندۇر: «مەن (اللہ ئۆزىنى دېمەكچى) نامازنى مەن بىلەن بەندەمنىڭ ئارىلىقىدا ئىككىگە بۆلدۇم. ئەگەر بەندەم ﴿ ٱلۡحَمۡدُ لِلَّهِ رَبِّ ٱلۡعَٰلَمِينَ ﴾ دېسە، مېنىڭ بەندەم ماڭا ھەمدە ئېيتتى دەيمەن».

بۇ سۈرە نامازنىڭ شەرتلىرىدىن بىر شەرتى بولغانلىقى ئۈچۈن ”ناماز“ دەپمۇ ئاتىلىدۇ.

بۇ سۈرە ”رۇقيە“ (دەمدە قىلماق) سۈرىسى دەپمۇ ئاتىلىدۇ. بۇ سۈرىنىڭ مۇنداق ئاتىلىشىدىكى سەۋەب، ئەبۇسەئىدنىڭ رىۋايىتىدە ئېغىر ياردار بولغان بىر ئادەم بۇ سۈرىنى ئوقۇپ ئۆزىگە دەمدە قىلىۋاتقاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇ ئادەمدىن «بۇ سۈرىنىڭ دەمدە سۈرىسى ئىكەنلىكىنى قانداق بىلدىڭ؟» دەپ سورىغانلىقى ئۈچۈندۇر.

ئىبنى ئابباس، قەتادە ۋە ئەبۇئالىيە قاتارلىقلار بۇ سۈرە مەككىدە چۈشكەن دېگەن. بۇسۈرىنىڭ مەككىدە چۈشكەنلىكىنىڭ دەلىلى الله تائالانىڭ مۇنۇ ئايىتىدۇر: ﴿(نامازدا) تەكرارلىنىپ تۇرىدىغان يەتتە ئايەتنى (يەنى سۈرە فاتىھەنى) ھەقىقەتەن ساڭا ئاتا قىلدۇق﴾[1] (بۇ ئايەت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا مەككىدە چۈشكەن بولۇپ، نامازدا تەكرارلىنىپ تۇرىدىغان يەتتە ئايەت ـ سۈرە فاتىھەنى كۆرسىتىدۇ) ت.

## بۇ سۈرىدىكى ئايەتلەرنىڭ سانى

بۇ سۈرە ھېچ قانداق ئىختىلاپسىز يەتتە ئايەتتۇر. كۇفىلىق قۇرئانشۇناس ئالىملارنىڭ بەزىسى، بىر تۈركۈم ساھابىلار، تابىئىنلار ۋە خەلەپ[2] ئۆلىمالىرىنىڭ بەزىسى ﴿ بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ ﴾ نى بۇ سۈرىنىڭ بېشىدىكى بىر ئايەتتۇر، دەيدۇ.

## بۇ سۈرىنىڭ سۆزلىرى ۋە ھەرپلىرىنىڭ سانى توغرىسىدا

بۇ سۈرە **25** سۆز، **113** ھەرپتىن تەركىب تاپقان.

بۇ سۈرىنى نېمە ئۈچۈن قۇرئاننىڭ جەۋھىرى دەپ ئاتايمىز؟

ئىمام بۇخارى سەھىھۇلبۇخارىدىكى تەپسىر بۆلۈمىنىڭ بېشىدا مۇنداق دېگەن: بۇسۈرە قۇرئاننىڭ جەۋھىرى، دەپ ئاتالدى، چۈنكى، قۇرئاننىڭ يېزىلىشى مۇشۇ سۈرە بىلەن باشلىنىدۇ. شۇنداقلا نامازمۇ بۇ سۈرىنى ئوقۇش بىلەن باشلىنىدۇ.

بۇ سۈرە پۈتۈن قۇرئاننىڭ مەزمۇنىنى ئۆز ئىچىگە ئالغاچقا قۇرئاننىڭ جەۋھىرى دەپ ئاتالدى دېگەن كۆز قاراشلارمۇ بار. ئىبنى جەرىر مۇنداق دەيدۇ: ئەرەبلەر ھەر قانداق بىر ئىشنى ئۆز ئەتراپىغا يىغىدىغان ياكى ئەگەشكۈچىسى بار ھەر قانداق بىر نەرسىنى ۋە ياكى مېخە قىسمىنى قاپلاپ تۇرىدىغان تېرىنى ياكى ئەسكەرلەرنىڭ يىغىلىشى ئۈچۈن كۆتۈرگەن بايراقنى جەۋھەر (ياكى مەركەز) دەپ ئاتايدۇ. مەسىلەن: مەككىنى باشقا كەنتلەر قورشاپ تۇرغانلىقى ئۈچۈن مەككە كەنتلەرنىڭ مەركىزى دەپ ئاتالدى، دەيدۇ. بۇ مەسىلىدە يەنە زېمىن مەككىدىن باشلاپ يېيىلغانلىقى ئۈچۈن شۇنداق ئاتالغان دېگەن كۆز قاراشمۇ بار.

ئىمام ئەھمەد، ئەبۇھۇرەيرىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ «قۇرئاننىڭ جەۋھىرى» توغرىسىدا مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «سۈرە فاتىھە قۇرئاننىڭ جەۋھىرى ۋە نامازدا تەكرارلىنىپ تۇرىدىغان يەتتە ئايەت ۋە كاتتا قۇرئاندۇر».

ئەبۇجەئفەر مۇھەممەد ئىبنى جەرىر تەبەرى، ئەبۇھۇرەيرىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «سۈرە فاتىھە قۇرئاننىڭ جەۋھىرى ۋە كىتابنىڭ باشلىنىشىدۇر ھەم نامازدا تەكرارلىنىدىغان يەتتە ئايەتتۇر».

[1] سۈرە ھىجر 87 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] خەلەپ ئۆلىمالىرى دېگىنىمىز ھىجرىيەنىڭ 3 ـ ئەسرىدىن كېيىن ياشىغان ئۆلىمالارنى كۆرسىتىدۇ.

## سۈرە فاتىھەنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل رەھمەھۇللا ”مۇسنەد“ دېگەن كىتابىدا ئەبۇسەئىد ئىبنى مۇئەللا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن ناماز ئوقۇۋاتاتتىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنى چاقىردى، مەن نامازنى ئوقۇپ بولغىچە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا جاۋاب قايتۇرمىدىم. نامازنى تۈگىتىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا بارغان ئىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەن ماڭا نېمە ئۈچۈن جاۋاب بەرمىدىڭ؟» دەپ سورىدى. مەن: ئى اﷲ نىڭ پەيغەمبىرى! مەن ناماز ئوقۇۋاتقان ئىدىم، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام اﷲ تائالا مۇنداق دېمىدىمۇ، دەپ تۆۋەندىكى ئايەتنى ئوقۇدى. ﴿ئى مۆمىنلەر! اﷲ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى سىلەرنى تىرىلدۈرىدىغان (يەنى ئەبەدىي ھاياتقا ئېرىشتۈرىدىغان) ئىمانغا چاقىرسا، ئۇنى قوبۇل قىلىڭلار﴾[1] ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «سەن مەسچىتتىن چىقىشتىن بۇرۇن، ساڭا قۇرئاندىكى ئەڭ كاتتا بىر سۈرىنى ئۆگىتىپ قويىمەن» دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قولۇمنى تۇتۇپ مەسچىتتىن چىقىشقا تەمشىلىۋاتقاندا: ئى اﷲ نىڭ پەيغەمبىرى! سەن قۇرئاننىڭ ئىچىدىكى ئەڭ كاتتا بىر سۈرىنى ماڭا ئۆگىتىپ قوياي، دېگەن ئىدىڭ، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەئە، دەپ: ﴿ ٱلْحَمْدُ لِلَّهِ رَبِّ ٱلْعَٰلَمِينَ ﴾ يەنى بۇ سۈرە نامازدا تەكرارلىنىپ تۇرىدىغان يەتتە ئايەتتۇر ۋە ماڭا بېرىلگەن كاتتا قۇرئاندۇر» دېدى. بۇ ھەدىسنى ئىمام بۇخارى، ئەبۇداۋۇد، نەسەئى ۋە ئىبنى ماجە قاتارلىقلارمۇ رىۋايەت قىلغان.

يەنە بىر ھەدىستە ئىمام بۇخارى قۇرئاننىڭ پەزىلەتلىرى توغرىسىدا ئەبۇسەئىد خۇدرىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىز سەپەر ئۈستىدە بىر يەرگە چۈشتۇق. بىر قىز كېلىپ بۇ مەھەللىنىڭ باشلىقىنى زەھەرلىك بىر نەرسە چېقىۋېلىپ ئېغىر دەرىجىدە ياربدار بولۇپ قالدى. بىزنىڭ ئادەملىرىمىز ھازىر بۇ يەردە يوق ئىدى. سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردا دەمدە قىلالايدىغان بىرەرىڭلار بارمۇ؟ دەپ سورىدى. ئارىمىزدىن بىز ئۇنى دەمدە قىلالايدۇ، دەپ ئويلاپ باقمىغان بىرەيلەن ئورنىدىن تۇردى - دە، شۇ قىز بىلەن (كېسەلنىڭ قېشىغا) باردى. ئۇ ئادەم كېسەلگە دەمدە قىلدى. كېسەل ساقىيىپ قالدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار دەمدە قىلغان ئادەمگە ئوتتۇز دانە قوي بۇيرۇپ بەردى ۋە بىزنىڭ ئىچىشىمىز ئۈچۈن سۈت بەردى. دەمدە قىلغان ئادەم بىزنىڭ يېنىمىزغا قايتىپ كەلگەندە، بىز ئۇنىڭدىن سەن دەمدىنى ياخشى قىلامتىڭ دەپ سورىدۇق. ئۇ ئادەم، مەن: ”قۇرئاننىڭ جەۋھىرى“ بىلەن دەمدە قىلدىم، دېدى. بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا بېرىپ بۇ ئىش توغرۇلۇق سورىمىغىچە بۇ ھەقتە ھېچنېمە دېيىشمەيدىغان بولدۇق. بىز مەدىنىگە كەلگەندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا شۇ ئىشنى دەپ بەردۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سۈرە فاتىھەنىڭ دەمدە سۈرىسى ئىكەنلىكىنى ئۇ كىشى قانداق بىلىپتۇ؟ قويلارنى بۆلۈپ ماڭا بىر كىشىلىك ئايرىپ قويۇڭلار» دېدى.

يەنە بىر ھەدىستە ئىمام مۇسلىم ۋە نەسەئى، ئىبنى ئابباسنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرگە ئىدۇق، يېنىدا جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يۇقىرى تەرەپتىن تۇيۇقسىز بىر ئاۋازنى ئاڭلىدى. جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام يۇقىرىغا قاراپ: «بۇ بۇرۇن ئاسماندا ئېچىلىپ باقمىغان بىر ئىشىك بولۇپ ھازىر ئېچىلدى» دېدى.

ئىبنى ئابباس مۇنداق دەيدۇ: ئۇ ئىشىكتىن بىر پەرىشتە چۈشتى. ئۇ پەرىشتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ: سەندىن بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەرگە بېرىلمىگەن، پەقەت ساڭىلا بېرىلگەن

[1] سۈرە ئەنفال 24 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئىككى نۇر بىلەن خۇش بىشارەت بېرىمەن، ئۇ ئىككى نۇرنىڭ بىرسى كىتابنىڭ باشلىنىشى (يەنى سۈرە فاتىھە) يەنە بىرسى سۈرە بەقەرەنىڭ ئاخىرقى ئايىتى. بۇ ئىككىسىدىن بىرەر ھەرپ ئوقۇساڭمۇ تىلىكىڭگە ئېرىشىسەن، دېدى.

## نامازدا سۈرە فاتىھەنى ئوقۇش توغرىسىدا

ئىمام مۇسلىم، ئەبۇھۇرەيرىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «كىمكى ناماز ئوقۇپ، نامازدا قۇرئاننىڭ ئانىسىنى (جەۋھىرىنى) ئوقۇمىسا ئۇ ناماز، تولۇق ناماز ئەمەس» دېگەن سۆزنى ئۈچ قېتىم دېدى. ئەبۇھۇرەيرىدىن بىز ئىمامنىڭ كەينىدە بولساقچۇ؟ دەپ سورىدۇق. ئەبۇھۇرەيرە: سۈرە فاتىھەنى ئىچىڭدە ئوقۇغىن، دەپ جاۋاب بېرىپ، ئاندىن مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم دەيدۇ: «الله، مەن نامازنى مەن بىلەن بەندەمنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئىككىگە بۆلدۈم. بەندەم تىلىگىنىگە ئېرىشىدۇ. ئەگەر بەندە ﴿ ٱلۡحَمۡدُ لِلَّهِ رَبِّ ٱلۡعَٰلَمِينَ ﴾ دېسە، الله بەندەم ماڭا ھەمدى ئېيتتى دەيدۇ. ئەگەر بەندە ﴿ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ ﴾ دېسە، الله بەندەم ماڭا سانا ئېيتتى دەيدۇ. ئەگەر بەندە ﴿ مَٰلِكِ يَوۡمِ ٱلدِّينِ ﴾ دېسە، الله بەندەم مېنى ئۇلۇغلىدى ۋە يەنە ئۆزىنى ماڭا تاپشۇردى دەيدۇ. ئەگەر بەندە ﴿ إِيَّاكَ نَعۡبُدُ وَإِيَّاكَ نَسۡتَعِينُ ﴾ دېسە، الله بۇ مەن بىلەن مېنىڭ بەندەمنىڭ ئارىلىقىدىكى ئىلاھى مۇناسىۋەتنىڭ تۇرغۇزۇلغانلىقىدۇر. بەندەم تىلىگىنىگە ئېرىشىدۇ. ئەگەر بەندە ﴿ ٱهۡدِنَا ٱلصِّرَٰطَ ٱلۡمُسۡتَقِيمَ ۝٦ صِرَٰطَ ٱلَّذِينَ أَنۡعَمۡتَ عَلَيۡهِمۡ غَيۡرِ ٱلۡمَغۡضُوبِ عَلَيۡهِمۡ وَلَا ٱلضَّآلِّينَ ﴾ دېسە، الله بۇ بەندەم ئۈچۈن بولۇپ بەندەم تىلىگىنىگە ئېرىشىدۇ، دەيدۇ».

ئىمام مۇسلىم ۋە نەسەئىنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە مۇنداق رىۋايەت قىلىنغان: نامازنىڭ يېرىمى ماڭا، يېرىمى بەندەمگە بولۇپ، بەندەم تىلىگىنىگە ئېرىشىدۇ.

بۇ ھەدىس نامازدا قۇرئاننىڭ ئايىتىنى ئوقۇشنىڭ زۆرۈرلىكىنى ۋە قۇرئاننىڭ ئايىتىنى ئوقۇش نامازنىڭ مۇھىم بىر پەرزى ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. نامازدا قۇرئاننىڭ ئايىتىنى ئوقۇش بىرلىككە كەلگەن مەسىلە. نامازدا قۇرئاننىڭ ئايىتىنى ئوقۇش، سۈرە فاتىھەنى ئوقۇش دېگەنلىكمۇ ياكى قۇرئاننىڭ ھەر قانداق بىر ئايىتىنى ئوقۇسىمۇ بولىدۇ دېگەنلىكمۇ؟ دېگەن مەسىلىدە ئالىملار ھەر خىل كۆز قاراشلاردا بولدى. بىرىنچى تۈركۈمدىكى ئەبۇھەنىفە ۋە ئۇنىڭ شاگىرتلىرى ئىمام سەۋرى ۋە ئەۋزائى قاتارلىق ئالىملاردۇر: «نامازدا فاتىھەنى ئوقۇش پەرز ئەمەس، بەلكى نامازدا قۇرئاننىڭ باشقا ئايەتلىرىنى ئوقۇسىمۇ (سەجدە سەھۋى قىلىش ئارقىلىق) ناماز ئادا تاپىدۇ»[1] دەيدۇ. ئۇلارنىڭ دەلىلى الله تائالانىڭ ﴿قۇرئاندىن سىلەرگە قولاي بولغان (ئايەتنى) ئوقۇڭلار﴾[2]. دېگەن ئايىتىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نامىزىدا رۇكۇ، سەجدىلىرىنى تولۇق ئادا قىلمىغان بىركىشىگە: «سەن نامازغا تۇرغاندا ”ئاللاھۇ ئەكبەر“ دەپ قولاق قاققىن ۋە قۇرئاننىڭ ئىچىدىن ساڭا قولاي بولغان ئايەتنى ئوقۇغىن!...» دەپ ئۆگەتكەن

[1] ئەبۇ ھەنىفە ۋە ئۇنىڭ كۆز قارىشىدىكى ئالىملارنىڭ نامازدا سۈرە فاتىھەنى ئوقۇش پەرز ئەمەس دېگەنلىكى، نامازدا سۈرە فاتىھەنى ئوقۇمىسۇن دېگەنلىك ئەمەستۇر. سۈرە فاتىھەنى ئوقۇش ئىمام شافىئىي دېگەندەك پەرز ئەمەس بەلكى ۋاجىب دېگەنلىكتۇر. بىر كىشى نامىزىدا سۈرە فاتىھەنى پەقەت ئوقۇماي باشقا سۈرىلەرنى ئوقۇغان بولسا، ئۇ كىشىنىڭ نامىزى شافىئىيلار دېگەندەك ناماز ئوقۇغانلىق ھېسابلانمايدۇ دېگەنلىك ئەمەس، ئەكسىچە سۈرە فاتىھەنى ئوقۇمىغانلىقى ئۈچۈن سەجدە سەھۋە قىلىش ئارقىلىق نامىزى ئادا تاپىدۇ. بۇلارنىڭ دەلىلى شافىئىيلار پاكىت قىلىپ كەلتۈرگەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «كىمكى نامازدا سۈرە فاتىھەنى ئوقۇمىسا ئۇ ناماز مۇكەممەل ئەمەس» دېگەن ھەدىسىدىكى «مۇكەممەل ئەمەس» دېگەن سۆزىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ھەدىسنى سۈرە فاتىھە ئوقۇلمىغان ناماز ناماز بولمايدۇ، دېمەستىن مۇكەممەل ناماز بولمايدۇ، دېدى. شۇڭا سۈرە فاتىھە ئوقۇلمىغان ناماز مۇكەممەل بولمىغانلىقى ئۈچۈن سەجدە سەھۋە قىلىش ئارقىلىق مۇكەممەللەشتۈرۈلسە ناماز ئادا تاپىدۇ.

[2] سۈرە مۇززەممىل 20 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ھەدىسمۇ ئۇلارنىڭ يەنە بىر دەلىلىدۇر. مانا بۇ ئايەت ۋە ھەدىستە قۇرئاننىڭ ئىچىدىن قايسى سۈرە ياكى قايسى ئايەت ناماز ئوقۇغۇچىغا قولاي بولسا شۇنى ئوقۇشنى بۇيرۇدى. شۇڭا نامازدا سۈرە فاتىھەنى ئوقۇماي باشقا بىر سۈرىنى ئوقۇپ سەجدە سەھۋە قىلسا ناماز ئادا تاپىدۇ.

ئىككىنچى تۈردىكى ئالىملار: نامازدا سۈرە فاتىھەنى ئوقۇش پەرزدۇر، سۈرە فاتىھە ئوقۇلمىغان ناماز، نامازبولمايدۇ، دەيدۇ. بۇ خىل كۆز قاراشتىكى ئالىملار: ئىمام مالىك، شافىئىي، ئەھمەد ۋە ئۇلارنىڭ شاگىرتلىرى قاتارلىقلار. بۇلارنىڭ دەلىلى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ:

1 - «كىمكى نامازدا سۈرە فاتىھەنى ئوقۇمىسا ئۇ ناماز مۇكەممەل ئەمەس».

2 - «سۈرە فاتىھەنى ئوقۇمىغان كىشىنىڭ نامىزى ناماز ئەمەس».

3 - «سۈرە فاتىھە ئوقۇلمىغان ناماز دۇرۇس ئەمەس» دېگەن ھەدىسلەردۇر.

ئاندىن بۇ ئالىملار: «سۈرە فاتىھەنى نامازنىڭ ھەر بىر رەكئىتىدە ئوقۇش زۆرۈرمۇ ياكى بىرەر رەكئەتتە ئوقۇسىمۇ بولامدۇ؟» دېگەن مەسىلىدە ئۈچ خىل كۆز قاراشتا بولدى.

بىرىنچى خىل كۆز قاراشتىكىلەر: سۈرە فاتىھەنى نامازنىڭ ھەر بىر رەكئىتىدە ئوقۇش پەرزدۇردېدى. بۇ ئىمام شافىئىي ۋە بىر تۈركۈم ئالىملارنىڭ كۆز قارىشىدۇر.

ئىككىنچى خىل كۆز قاراشتىكىلەر: سۈرە فاتىھە نامازنىڭ رەكئەتلىرىنىڭ كۆپرەكىدە (مەسىلەن تۆت رەكئەتلىك ناماز بولسا، ئۈچ رەكئىتىدە، ئۈچ رەكئەتلىك بولسا، ئىككى رەكئىتىدە) ئوقۇش پەرزدۇر، دېدى.

ئۈچىنچى خىل كۆز قاراشتىكىلەر: سۈرە فاتىھەنى نامازنىڭ بىر رەكئىتىدىلا ئوقۇش پەرزدۇر، دېدى. بۇ ھەسەنبەسرى ۋە بەسىر شەھرىدىكى نۇرغۇن ئالىملارنىڭ كۆز قارىشىدۇر.

ئىمامغا ئىقتىدا قىلغان كىشىگە سۈرە فاتىھەنى ئوقۇش پەرزمۇ ياكى پەرز ئەمەسمۇ؟ دېگەن مەسىلىدىمۇ ئالىملار ئۈچ خىل كۆز قاراشقا كەلدى.

بىرىنچى خىلدىكىلەر: سۈرە فاتىھەنى ئوقۇش ئىمامغا ئىقتىدا قىلغان ئادەمگىمۇ پەرزدۇر، دەيدۇ. بۇ ئىمام شافىئىي ۋە ئىمام ئەھمەدنىڭ كۆز قارىشىدۇر. بۇلارنىڭ دەلىلى يۇقىرىدا نامازدا سۈرە فاتىھەنى ئوقۇشنىڭ پەرزلىكى توغرىسىدا كەلگەن ھەدىسلەردۇر.

ئىككىنچى خىلدىكىلەر: ئايەت ئۈنلۈك ئوقۇلىدىغان ناماز بولسۇن، ياكى ئىچىدە ئوقۇلىدىغان ناماز بولسۇن، ئىمامغا ئىقتىدا قىلغان كىشىنىڭ سۈرە فاتىھەنى ئوقۇشى شەرت ئەمەس، دەيدۇ. بۇلارنىڭ دەلىلى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «ئىمامنىڭ قىرائىتى شۇ ئىمامغا ئىقتىدا قىلغان كىشىنىڭ قىرائىتى ھېسابلىنىدۇ»[1] دېگەن ھەدىسى ۋە اللہ تائالانىڭ: ﴿اللہ نىڭ رەھمىتىگە ئېرىشىشىڭلار ئۈچۈن قۇرئان ئوقۇلغان چاغدا ئۇنى دىققەت بىلەن ئاڭلاڭلار ۋە جىم تۇرۇڭلار!﴾[2] دېگەن ئايىتىدۇر. بۇ ئايەت كۆپىنچە ئالىملارنىڭ كۆز قارىشىدا نامازدا ئايەت ئوقۇلغاندا ئىمامغا ئىقتىدا قىلغان كىشىلەرنى قۇرئاننى تىڭشاپ جىم تۇرۇشقا بۇيرۇپ چۈشكەندۇر. بۇ قاراشنى ئىمام ئىبنى جەرىر تەبەرىمۇ توغرا دەپ قارىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «ئىمام ئىقتىدا قىلىنىش ئۈچۈن تۇرغۇزۇلدى. ئۇ ”ئاللاھۇ ئەكبەر“ دەپ قۇلاق قاقسا سىلەرمۇ ”ئاللاھۇ ئەكبەر“ دەپ قۇلاق قېقىڭلار! ئىمام قىرائەت قىلسا سىلەر (قۇلاق سېلىپ) جىم تۇرۇڭلار» دېگەن ھەدىسمۇ شۇنىڭ دەلىلىدۇر[3]. بۇ ھەنەفى مەزھىپىدىكىلەرنىڭ قارىشىدۇر.

---

[1] ئالىملار، بۇ ھەدىسنى رىۋايەت قىلغان كىشىلەرنىڭ ئارىسىدا ھەدىس رىۋايەت قىلىشقا شەرتى توشمايدىغان كىشىلەرمۇ بار دەپ قارايدۇ.

[2] سۈرە ئەئراف 204 - ئايەت.

[3] مانا بۇ ئايەت - ھەدىسلەر ئىمام نامازدا ئايەت ئوقۇغاندا مەيلى ئايەت ئۈنلۈك ئوقۇلسۇن، ياكى ئىچىدە ئوقۇلسۇن ئىمامغا ئىقتىدا قىلغان كىشىلەرنى جىم تۇرۇشقا بۇيرۇپ كەلدى .

ئۈچىنچى خىلدىكىلەر: ئايەت ئۈنلۈك ئوقۇلىدىغان (شام، خۇپتەن ۋە بامدات نامازلىرىغا ئوخشاش) نامازلاردىكى ئايەت ئۈنلۈك ئوقۇلىدىغان رەكئەتلەردە ئىمامغا ئىقتىدا قىلغان ئادەملەرگە سۈرە فاتىھەنى ئوقۇش پەرز ئەمەستۇر. ئەمما ئىچىدە ئوقۇلىدىغان نامازلاردا ئىمامغا ئىقتىدا قىلغان كىشىگە سۈرە فاتىھەنى ئوقۇش پەرزدۇر. بۇلارنىڭ پاكىتى ئىمام مۇسلىم، ئەبۇمۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلغان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «ئىمام ئىقتىدا قىلىنىش ئۈچۈن تۇرغۇزۇلدى، ئۇ ”ئاللاھۇ ئەكبەر“ دەپ قۇلاق قاقسا سىلەرمۇ ”ئاللاھۇ ئەكبەر“ دەپ قۇلاق قېقىڭلار! ئۇ قىرائەت قىلىشنى باشلىسا (قۇلاق سىلىپ) جىم تۇرۇڭلار» دېگەن ھەدىسىدۇر. بۇ ئىمام مالىكنىڭ قارىشىدۇر.

## شەيتاندىن پاناھ تىلەش ۋە ئۇنىڭ ھۆكۈملىرى توغرىسىدا

اللّٰه تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئەپۇنى دوست تۇتقىن، ياخشىلىققا (يەنى ياخشى سۆز قىلىشقا، ياخشى ئىش قىلىشقا) بۇيرۇغىن، نادانلار بىلەن تەڭ بولمىغىن (يەنى نادانلارنىڭ قىلغىنىنى قىلماي، ئۇلارغا مۇلايىم بولغىن) ئەگەر شەيتان ساڭا ۋەسۋەسە قىلسا، (شەيتاننىڭ ۋەسۋەسىدىن) اللّٰه غا سېغىنىپ پاناھ تىلىگىن. اللّٰه ھەقىقەتەن (سۆزۈڭنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر (ئىشىڭنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر﴾[1].

اللّٰه تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿(ئۇلارنىڭ قىلغان) يامانلىقىغا (ئەپۇ قىلىش بىلەن) ياخشىلىق قىلغىن، ئۇلارنىڭ (سېنى) سۈپەتلەشلىرىنى (يەنى ئۇلارنىڭ ساڭا قىلغان مەسخىرىسىنى) بىز ئوبدان بىلىمىز. ئېيتقىنكى، پەرۋەردىگارىم! ساڭا سېغىنىپ شەيتانلارنىڭ ۋەسۋەسىدىن پاناھ تىلەيمەن. پەرۋەردىگارىم! ساڭا سېغىنىپ شەيتانلارنىڭ ماڭا ھەمرا بولۇشىدىن پاناھ تىلەيمەن﴾[2].

اللّٰه تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ياخشى ئىش بىلەن يامان ئىش باراۋەر بولمايدۇ، ياخشى خىسلەت ئارقىلىق (يامان خىسلەتكە) تاقابىل تۇرغىن، (شۇنداق قىلساڭ) سەن بىلەن ئۆزىنىڭ ئارىسىدا ئاداۋەت بار ئادەم گويا سىرداش دوستۇڭدەك بولۇپ قالىدۇ. بۇ خىسلەتكە پەقەت سەۋرچان ئادەملەرلا ئېرىشەلەيدۇ، بۇ خىسلەتكە پەقەت بۈيۈك نېسىۋە ئىگىسىلا ئېرىشەلەيدۇ. ئەگەر شەيتان سېنى ۋەسۋەسە قىلىپ (يۇقىرىقى خىسلەتنى ئۆزلەشتۈرمەسلىككە كۈشكۈرتسە) اللّٰه غا سېغىنىپ (شەيتاننىڭ شەررىدىن) پاناھ تىلىگىن، اللّٰه ھەقىقەتەن (بەندىلىرىنىڭ سۆزلىرىنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (ئىشلىرىنى ) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر﴾[3].

بۇ نەسىھەتنى كۆڭلى ـ كۆكسى كەڭ، سەۋرچان ۋە دۇنيا ـ ئاخىرەتتە سائادەتمەن كىشىلەردىن باشقىسى قوبۇل قىلالمايدۇ. ساڭا شەيتاندىن بىر ۋەسۋەسە يەتكەن چاغدا سەن اللّٰه غا ئېسىلغىن. ئۇ اللّٰه شەك ـ شۈبھىسىز سېنىڭ سۆزلىرىڭنى ئاڭلاپ تۇرغۇچى ۋە ئەھۋالىڭنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر. بۇ مەزمۇن توغرىسىدا پەقەتلا ئۈچ ئايەت بار. اللّٰه تائالا بۇ ئايەتلەردە ئىنسانلاردىن بولغان دۈشمەن بىلەن يارىشىشقا ۋە ئۇنىڭغا ياخشىلىق قىلىشقا بۇيرۇيدۇ. سەۋەبى: ياخشىلىق قىلغان ئادەمنىڭ ئېسىل ئەخلاقى ۋە ياخشى مۇئامىلىلىرى دۈشمەندىكى يامان نىيەتنى قايتۇرۇپ، ئۇ ئادەمنى ياخشى كۆرۈشكە ۋە ئىككى ئارىلىقتىكى ئۆچمەنلىكنى تۈگىتىپ دوستانە بولۇشقا قايتۇرۇشى ئۈچۈندۇر.

شەيتانلاردىن بولغان دۈشمەنلەرگە قارىتا پەقەت اللّٰه دىن پاناھ تىلەشكە بۇيرۇيدۇ. بۇ خىل دۈشمەنگە قارىتا اللّٰه تائالادىن پاناھ تىلەشتىن باشقا ئامال يوق. چۈنكى، ئۇ دۈشمەن يارىشىشنى ۋە ياخشىلىقنى قوبۇل قىلمايدۇ. شەيتان ئادەم ئەلەيھىسسالامغا بولغان قاتتىق دۈشمەنلىكى سەۋەبىدىن ئادەم باللىرىنىڭ

[1] سۈرە ئەئراف 199— 200 ـ ئايەتلەر.
[2] سۈرە مۆئمىنۇن 96 — 98 ـ ئايەتكىچە.
[3] سۈرە فۇسسىلەت 34 — 36 ـ ئايەتكىچە.

ئۇزۇل - كېسىل گۇمران بولۇپ كېتىشتىن باشقىسىنى خالىمايدۇ. اللہ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئى ئادەم باللىرى! شەيتان سىلەرنىڭ ئاتا - ئاناڭلارنى (ئازدۇرۇپ) جەننەتتىن چىقىرىۋەتكەندەك، سىلەرنىمۇ ئازدۇرمىسۇن، شەيتان ئۇلارنىڭ ئەۋرەتلىرىنى ئۆزلىرىگە كۆرسىتىش ئۈچۈن كىيىملىرىنى سالغۇزۇۋەتكەن ئىدى (يەنى ئۇلارنىڭ يالىڭاچ بولۇپ قېلىشىغا شەيتان سەۋەبچى بولغان ئىدى)﴾[1].

اللہ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿شەيتان ھەقىقەتەن سىلەرگە دۈشمەندۇر، ئۇنى دۈشمەن تۇتۇڭلار، شەيتان ئۆزىنىڭ تەۋەلىرىنى ئەھلى دوزاختىن بولۇشقا چاقىرىدۇ﴾[2] اللہ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿مېنى قويۇپ ئىبلىسنى ۋە ئۇنىڭ ئەۋلادىنى دوست قىلىۋالامسىلەر؟ ھالبۇكى، ئۇلار سىلەرگە دۈشمەندۇر، ئىبلىس زالىملار ئۈچۈن نېمىدېگەن يامان بەدەل! (يەنى اللەغا ئىبادەت قىلىشنىڭ ئورنىغا شەيتانغا چوقۇنۇش نېمىدېگەن يامان!)﴾[3] شەيتان ئادەم ئەلەيھىسسالامغا ئۆزىنىڭ راستچىل ئىكەنلىكىگە قەسەم ئىچىپ تۇرۇپمۇ يالغانچىلىق قىلدى. ئۇنداقتا ئۇ بىزگە (ئادەم بالىلىرىغا) قانداق مۇئامىلە قىلماقچى؟!

اللہ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئىبلىس ئېيتتى: «ئىززىتىڭ بىلەن قەسەمكى، ئۇلارنىڭ ھەممىسىنى چوقۇم ئازدۇرىمەن. ئۇلاردىن پەقەت تاللانغان بەندىلىرىڭلا بۇنىڭدىن مۇستەسنا (يەنى ئۇلارنى ئازدۇرالمايمەن)﴾[4].

اللہ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿سەن قۇرئان ئوقۇماقچى بولغىنىڭدا، قوغلاندى شەيتاننىڭ (ۋەسۋەسىسىدىن) اللەغا سېغىنىپ پاناھ تىلىگىن شۈبھىسىزكى، مۆمىنلەرنىڭ ۋە پەرۋەردىگارىغا تەۋەككۇل قىلغۇچىلار (يەنى يۆلەنگۈچىلەر) نىڭ ئۈستىدىن شەيتان ھۆكۈمرانلىق قىلالمايدۇ (يەنى پەرۋەردىگارىغا چىن يۆلەنگەن مۆمىنلەرگە شەيتاننىڭ ۋەسۋەسىسى تەسىر قىلالمايدۇ) شەيتان پەقەت ئۆزىنى دوست تۇتىدىغانلار ۋە ئۆزىنىڭ (ئىغۋا قىلىشى) بىلەن مۇشرىك بولۇپ كەتكەنلەر ئۈستىدىنلا ھۆكۈمرانلىق قىلىدۇ﴾[5].

---

[1] سۈرە ئەئراف 27 - ئايەتنىڭ بىرقىسمى.
[2] سۈرە فاتىر 6 - ئايەت.
[3] سۈرە كەھف 50 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] سۈرە ساد 82 - 83 - ئايەتلەر.
[5] سۈرە نەھل 98 — 100 - ئايەتكەچە.

## قىرائەت قىلىشتىن بۇرۇن شەيتاندىن پاناھ تىلەش توغرىسىدا

﴿سەن قۇرئان ئوقۇماقچى بولغىنىڭدا، قوغلاندى شەيتاننىڭ (ۋەسۋەسىسىدىن) اللەغا سېغىنىپ پاناھ تىلىگىن!﴾[1].

بۇنىڭ دەلىلى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن بۇ ھەقتە رىۋايەت قىلىنغان ھەدىسلەردۇر. ئىمام ئەھمەد، ئەبۇسەئىد خۇدرىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېچىسى تۇرۇپ ناماز ئوقۇماقچى بولۇپ، تەكبىر ئېيتقاندا بۇ دۇئانى ئوقۇيتتى: «سُبْحَانَكَ اللَّهُمَّ وَبِحَمْدِكَ، وَتَبَارَكَ اسْمُكَ وَتَعَالَى جَدُّكَ، وَلَا إِلَهَ غَيْرُكَ»[2] تەرجىمىسى: «ئى اللە! سېنى بىز ھەممە كەمچىلىكتىن پاك دەپ تونۇيمىز ۋە ساڭا ھەمدۇ ئېيتىمىز. سېنىڭ ئىسمىڭ كاتتا، ئورنۇڭ ئۈستۈن، سەندىن باشقا ئىبادەتكە لايىق ھېچقانداق زات يوق». ئۇنىڭدىن كېيىن «لَا إِلَهَ إِلَّا اللَّهُ» نى ئۈچ قېتىم ئوقۇيتتى. ئاندىن مۇنداق دەيتتى: «أَعُوذُ بِاللَّهِ السَّمِيعِ الْعَلِيمِ مِنَ الشَّيْطَانِ الرَّجِيمِ مِنْ هَمْزِهِ وَنَفْخِهِ وَنَفْثِهِ»[3] «ئاڭلاپ، بىلىپ تۇرغۇچى اللە تائالاغا سېغىنىپ قوغلاندى شەيتاننىڭ قەست قىلىشىدىن، ۋەسۋەسىسىدىن ۋە كىبىرىسىدىن پاناھ تىلەيمەن».

يەنە ئەبۇداۋۇد ۋە ئىبنى ماجە مۇ جۇبەير ئىبنى مۇتئىمدىن دادىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نامازغا كىرگەندە «اللَّهُ أَكْبَرُ كَبِيرًا، الْحَمْدُ لِلَّهِ كَثِيرًا، سُبْحَانَ اللَّهِ بُكْرَةً وَأَصِيلًا»[4] «اللە بەك كاتتىدۇر. اللە غا كۆپلىگەن ھەمدىلەر بولسۇن. بىز اللە نى ئەتىگەندە ۋە كەچتە بارلىق كەمچىلىكتىن پاك دەپ تونۇيمىز» نى ئۈچ قېتىمدىن ۋە «اللَّهُمَّ إِنِّي أَعُوذُ بِكَ مِنَ الشَّيْطَانِ الرَّجِيمِ مِنْ هَمْزِهِ وَنَفْخِهِ وَنَفْثِهِ»[5] «ئى اللە! ھەقىقەتەن ساڭا سېغىنىپ قوغلاندى شەيتاننىڭ قەست قىلىشىدىن، ۋەسۋەسىسىدىن ۋە كىبىرىسىدىن پاناھ تىلەيمەن» دېگەننى بىر قېتىم دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم.

## ئاچچىقلانغاندا شەيتاندىن پاناھ تىلەش توغرىسىدا

ئەبۇيەئلا ئەھمەد ھەدىس كىتابىدا ئۇبەي ئىبنى كەئب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدا ئىككى ئادەم ئاچچىقلىشىپ قېلىپ، ئاچچىقلانغانلىقتىن بىرىنىڭ بۇرنىدىن قان كەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن بىر نەرسە ئۆگىتىپ قويىمەن، ئەگەر شۇنى دېسە، ئۇنىڭ ئاچچىقى يانىدۇ» دەپ "أَعُوذُ بِاللَّهِ مِنَ الشَّيْطَانِ الرَّجِيمِ"[6] «اللە غا سېغىنىپ قوغلاندى شەيتاندىن پاناھ تىلەيمەن» نى دېدى.

ئىمام بۇخارى، سۇلايمان ئىبنى سەرد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېلگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىدا ئولتۇرغان ئىدۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىدا ئىككى كىشى تىللىشىپ قالدى. بىرى يەنە بىرىنى تىللاپ ئاچچىقلانغانلىقتىن يۈزى قىزىرىپ كېتىۋىدى،

---

(1) سۈرە نەھل 98 - ئايەت.
(2) سۇبھانەكەللاھۇممە ۋەبىھەمدىكە، ۋەتەبارەكەسمۇكە، ۋەتائالادجەددۇكە، ۋەلائىلاھە غەيرۇك.
(3) ئەئۇزۇ بىللاھىسسەمىيئىلئەلىيم مىنەششايتانىررەجىيم مىنھەمەزىھى ۋەنەفخىھى ۋەنەفەسىھى.
(4) ئاللاھۇ ئەكبەر، كەبىيرا، ئەلھەمدۇلىللاھى كەسىيرا، سۇبھانەللاھى بۇكرەتەن ۋەئەسىيلا.
(5) ئاللاھۇممە ئىننىي ئەئۇزۇبىكە مىنەششايتانىررەجىيم مىنھەمەزىھى ۋەنەفخىھى ۋەنەفەسىھى.
(6) ئەئۇزۇبىللاھى مىنەششەيتانىررەجىيم.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن بىر سۆزنى ئۆگىتىپ قويىمەن، ئەگەر شۇنى دېسە ئۇنىڭ ئاچچىقى يانىدۇ دەپ، «أَعُوذُ بِاللَّهِ مِنَ الشَّيْطَانِ الرَّجِيمِ»[1] يەنى «الله غا سىغىنىپ قوغلاندى شەيتاندىن پاناھ تىلەيمەن» نى دېدى. ساھابىلار ھېلىقى كىشىگە: «سەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نېمە دەۋاتقانلىقىنى ئاڭلىدىڭمۇ؟» دېدى. ئۇ كىشى: «مەن (شەيتاندىن پاناھ تىلىگىلى) ساراڭ ئەمەس» دېدى. بۇ ھەدىسنى ئىمام مۇسلىم ئەبۇداۋۇد ۋە نەسەئى قاتارلىقلارمۇ رىۋايەت قىلدى.

الله تائالادىن شەيتاننىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەش (يەنى "أَعُوذُ بِاللَّهِ مِنَ الشَّيْطَانِ الرَّجِيمِ" «الله غا سىغىنىپ قوغلاندى شەيتاندىن پاناھ تىلەيمەن» نى دېيىش) پەرزمۇ ياكى سۈننەتمۇ؟

كۆپلىگەن ئۆلىمالارنىڭ كۆز قارىشىچە الله تائالادىن شەيتاننىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەش سۈننەت بولۇپ. پاناھ تىلىمىگەن كىشى گۇناھكار بولۇپ قالغىدەك دەرىجىدە پەرز ئەمەس.

ئىمام رازى، ئەتا ئىبنى رەباھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «نامازدا ياكى نامازنىڭ سىرتىدا ئايەت ئوقۇماقچى بولغاندا "أَعُوذُ بِاللَّهِ مِنَ الشَّيْطَانِ الرَّجِيمِ"[2] نى دېيىش پەرزدۇر. ئىمام رازى، ئەتانىڭ يۇقىرىدىكى سۆزىنى كۈچلەندۈرۈپ الله تائالا نىڭ ﴿پاناھ تىلىگىن﴾[3] دېگەن ئايىتىنى ھۆججەت قىلىپ كەلتۈردى. بۇ "أَعُوذُ بِاللَّهِ مِنَ الشَّيْطَانِ الرَّجِيمِ"[4] نى دېيىشنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدىغان بۇيرۇق ئايىتىدۇر. چۈنكى، الله تائالادىن پاناھ تىلەش شەيتاننىڭ يامانلىقىنى قايتۇرىدۇ. پەرز ئۇنىڭسىز تاماملانمايدىغان نەرسىنى قىلىشمۇ پەرزدۇر. "أَعُوذُ بِاللَّهِ مِنَ الشَّيْطَانِ الرَّجِيمِ" نى دېيىش شەيتاننىڭ يامانلىقىدىن ساقلىنىشقا يېتەرلىكتۇر، شۇڭلاشقا ئۇنى دېيىش پەرزدۇر.

## شەيتاندىن پاناھ تىلەشنىڭ پايدىلىرى توغرىسىدا

ئۇنىڭ زۆرۈرلىكى شۇكى، ئۇ الله تائالانىڭ قۇرئاننى ئوقۇيدىغان ئېغىزنى قۇرۇق پاراڭ ۋە قالايمىقان سۆزلەردىن تازىلايدۇ. شەيتاننىڭ شەررىدىن پاناھ تىلەش الله دىن ياردەم تىلەش ۋە الله نىڭ كۈچ ـ قۇدرەتلىك زات ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلىشتۇر. ئىنسانلاردىن بولغان دۈشمەنگە ئوخشىمايدىغان، يۈزلەشكىلى بولمايدىغان ھەم ياخشىلىقنى قوبۇل قىلمايدىغان، ئۇنى ياراتقان الله دىن باشقىسى ئۇنىڭ يامانلىقنى توساشقا كۈچى يەتمەيدىغان بۇ دۈشمەنگە (يەنى شەيتانغا) ئىنساننىڭ تاقابىل تۇرالمايدىغانلىقنى ئېتىراپ قىلىشتۇر.

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿شۈبھىسىزكى، مېنىڭ (ئىخلاسمەن) بەندىلىرىم ئۈستىدىن سەن ھۆكۈمرانلىق قىلالمايسەن. پەرۋەردىگارىڭ ھەقىقەتەن ھامىي بولۇشقا يېتەرلىكتۇر﴾[5].

ئادەملەردىن بولغان دۈشمەن بىلەن ئۇرۇش قىلىش ئۈچۈن (ئاسماندىن) پەرىشتىلەر چۈشكەن ئىدى. ئادەمدىن بولغان دۈشمەن تەرىپىدىن ئۆلتۈرۈلگەن كىشى شېھىت بولىدۇ. ئەمما يوشۇرۇن دۈشمەن (يەنى شەيتان) تەرىپىدىن ئۆلتۈرۈلگەن كىشى (يەنى شەيتانغا قۇل بولغان كىشى) الله نىڭ رەھمىتىدىن قوغلاندى قىلىنىدۇ. ئاشكارا دۈشمەنگە (يەنى ئادەملەردىن بولغان دۈشمەنگە) يېڭىلىپ قالغان كىشى ئەجرگە

[1] ئەئۇزۇ بىللاھ مىنەششەيتانىررەجىيم.
[2] ئەئۇزۇ بىللاھ مىنەششەيتانىررەجىيم.
[3] سۈرە نەھل 98 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى.
[4] ئەئۇزۇ بىللاھ مىنەششەيتانىررەجىيم.
[5] سۈرە ئىسرا 65- ئايەت.

ئېرىشىدۇ. ئەمما يۇشۇرۇن دۈشمەنگە (يەنى شەيتانغا) يېڭىلگەن كىشى تۇغرا يولدىن ئېزىپ كەتكەن بولىدۇ. شەيتان ئىنسانىنى كۆرىدىغان، ئىنسان ئۇنى كۆرەلمەيدىغان بولغاچقا، شەيتانىنى كۆرىدىغان، شەيتان كۆرەلمەيدىغان الله دىن مەلئۇن شەيتاننىڭ ئازدۇرۇپ كېتىشىدىن پاناھ تىلەش لازىمدۇر.

## «وَنَعُوذُ بِاللهِ مِنَ الشَّيْطَانِ الرَّجِيمِ» نىڭ مەنىسى

ئۇنىڭ مەنىسى: "قوغلاندى قىلىنغان شەيتاننىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىكىمدە ماڭا زىيان كەلتۈرۈشىدىن ياكى بۇيرۇلغان ئىشلارنى قىلىشتىن مېنى توساپ قويۇشىدىن، ياكى چەكلەنگەن ئىشلارنى قىلىشقا مېنى قىزىقتۇرۇشىدىن جانابى الله تائالادىن پاناھ تىلەيمەن" دېگەنلىكتۇر. چۈنكى، الله تائالادىن باشقىسى ئىنسانىنى شەيتاننىڭ يامانلىقىدىن توسيالمايدۇ. شۇڭا الله تائالا ئىنسانلاردىن بولغان شەيتانلارنىڭ يامانلىقىدىن ئۇلارنى ئەسلىدىكى تەبىئىتىگە قايتۇرۇش ئۈچۈن، ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىپ يارىشىشقا بۇيرۇدى ۋە شەيتاننىڭ يامانلىقىدىن الله دىن پاناھ تىلەشكە بۇيرۇدى. چۈنكى، شەيتان يارىشىشنى قوبۇل قىلمايدۇ ۋە ھەرقانداق ياخشىلىقمۇ ئۇنىڭغا تەسىر قىلمايدۇ. چۈنكى، ئۇنىڭ ئەسلى تەبىئىتى ناچار، ئۇنى ياراتقان الله دىن باشقىسى ئىنسانلاردىن ئۇنىڭ يامانلىقىنى توسيالمايدۇ.

الله تائالا بۇ توغرىسىدا تۆۋەندىكى ئايەتلەردە مۇنداق دېدى: ﴿ئەپۇنى دوست تۇتقىن، ياخشىلىققا (يەنى ياخشى سۆز قىلىشقا، ياخشى ئىش قىلىشقا) بۇيرۇغىن، نادانلار بىلەن تەڭ بولمىغىن (يەنى نادانلارنىڭ قىلغىنىنى قىلماي، ئۇلارغا مۇلايىم بولغىن)﴾[1] بۇ ئايەت ئىنسانلاردىن بولغان شەيتانلار بىلەن مۇئامىلە قىلىش توغرىسىداكەلگەن بولۇپ، ئاندىن الله تائالا (ئىنسانلاردىن بولمىغان شەيتانلاردىن پاناھ تىلەشكە بۇيرۇپ) مۇنداق دېدى: ﴿ئەگەر شەيتان ساڭا ۋەسۋەسە قىلسا، (شەيتاننىڭ ۋەسۋەسىسىدىن) الله غا سېغىنىپ پاناھ تىلىگىن. الله ھەقىقەتەن (سۆزۈڭنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر (ئىشىڭنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر﴾[2].

الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿(ئۇلارنىڭ قىلغان) يامانلىقىغا (ئەپۇ قىلىش بىلەن) ياخشىلىق قىلغىن، ئۇلارنىڭ (سېنى) سۈپەتلەشلىرىنى (يەنى ئۇلارنىڭ ساڭا قىلغان مەسخىرىسىنى) بىز ئوبدان بىلىمىز ئېيتقىنكى، پەرۋەردىگارىم! ساڭا سېغىنىپ شەيتانلارنىڭ ۋەسۋەسىلىرىدىن پاناھ تىلەيمەن پەرۋەردىگارىم! ساڭا سېغىنىپ شەيتانلارنىڭ ماڭا ھەمرا بولۇشىدىن پاناھ تىلەيمەن﴾[3].

الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ياخشى ئىش بىلەن يامان ئىش باراۋەر بولمايدۇ، ياخشى خىسلەت ئارقىلىق (يامان خىسلەتكە) تاقابىل تۇرغىن، (شۇنداق قىلساڭ) سەن بىلەن ئۆزىنىڭ ئارىسىدا ئاداۋەت بار ئادەم گويا سىرداش دوستۇڭدەك بولۇپ قالىدۇ. بۇ خىسلەتكە پەقەت سەۋرچان ئادەملەرلا ئېرىشەلەيدۇ، بۇ خىسلەتكە پەقەت بۈيۈك نېسىۋە ئىگىسىلا ئېرىشەلەيدۇ. ئەگەر شەيتان سېنى ۋەسۋەسە قىلىپ (يۇقىرىقى خىسلەتنى ئۆزلەشتۈرمەسلىككە كۈشكۈرتسە) اللهغا سېغىنىپ (شەيتاننىڭ شەررىدىن) پاناھ تىلىگىن، الله ھەقىقەتەن (بەندىلىرىنىڭ سۆزلىرىنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (ئىشلىرىنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر﴾[4].

## شەيتاننىڭ شەيتان دەپ ئاتىلىشى توغرىسىدا

---

[1] سۈرە ئەئراف 199- ئايەت.
[2] سۈرە ئەئراف 200 - ئايەت.
[3] سۈرە مۇئمىنۇن 96 — 98 - ئايەتكىچە.
[4] سۈرە فۇسسىلەت 34 — 36 - ئايەتكىچە.

ئەرەب تىلىدا شەيتان دېگەن سۆز «يىراق بولدى» دېگەن سۆزدىن كېلىپ چىققان. سەۋەبى شۇكى، ئۇ ئۆزىنىڭ شەيتانلىق تەبىئىتى بىلەن ئىنسانىنىڭ تەبىئىتىدىن يىراقتۇر ۋە ئۆزىنىڭ يامانلىقلىرى بىلەن ھەممە ياخشىلىقتىن يىراقتۇر. ئۇ ئوتتىن يارىتىلغانلىقى ئۈچۈن «كۆيۈپ كەتكىلى ئاز قالدى» دېگەن سۆزدىن كېلىپ چىققان دېگەن كۆز قاراشلارمۇ بار. ئۆلىمالارنىڭ ئىچىدىن ھەر ئىككى كۆز قاراش توغرا، لېكىن ئەۋۋەلقى كۆز قاراش كۈچلۈكرەك دېگەنلەر بار. شۇڭا ئەرەبلەر، جىندىن بولسۇن، ئىنساندىن بولسۇن، ھايۋاندىن بولسۇن ھەددىدىن ئاشقۇچىلارنى «شەيتان» دەپ ئاتايدۇ.

اللّه تائالا قۇرئاندا مۇنداق دەيدۇ: ﴿شۇنىڭدەك (يەنى بۇ مۇشرىكلارنى ساڭا دۈشمەن قىلغاندەك) ئىنسانلار ۋە جىنلارنىڭ شەيتانلىرىنى ھەر بىر پەيغەمبەرگە دۈشمەن قىلدۇق﴾[1].

ئىمام ئەھمەد «مۇسنەد» دېگەن كىتابىدا ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئى ئەبۇزەر! سەن اللّه تائالادىن ئىنسان ۋە جىنلاردىن بولغان شەيتانلارنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلىگىن!». ئاندىن مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: «ئىنسانلاردىنمۇ شەيتان بولامدۇ؟» دەپ سورىسام، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەئە، شۇنداق» دەپ جاۋاب بەردى.

ئىمام مۇسلىم كىتابىدا يەنە ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئايال كىشى، ئېشەك ۋە قارا ئىت نامازنى بۇزىدۇ»[2] دېدى. مەن: ئى اللّه نىڭ پەيغەمبىرى! نېمىشقا قىزىل ۋە سېرىق ئىتلار نامازنى بۇزمايدۇ، قارا ئىت بۇزىدۇ؟ دەپ سورىسام، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قارا ئىت شەيتاندۇر» دەپ جاۋاب بەردى.

ئىبنى جەرىر مۇنداق دەپ رىۋايەت قىلىدۇ: ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ قېچىرغا مىنگەن ئىدى، قېچىر قىيىق ئېتىشقا باشلىدى. ئۆمەر ئىبنى خەتتاب قېچىرنى ئۇرغانسىرى قېچىر تېخىمۇ قىيىق ئېتىپ كەتتى. ئاندىن ئۆمەر قېچىردىن چۈشۈپلا: «مېنى شەيتانغا مىندۈرۈپ قويۇپسىلەر مەن ئۆزۈمنىڭ چۈشكەن ۋاقتىمدا ئۆزەمنى يوقىتىپ قويغاندەك ھېس قىلدىم» دېدى.

## ﴿الرَّجِيمُ﴾ نىڭ مەنىسى توغرىسىدا

﴿الرَّجِيمُ﴾ دېگەن پۈتۈن ياخشىلىقتىن قوغلاندى قىلىندى دېگەنلىك بولىدۇ. بۇ ھەقتە اللّه تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿(بىز بارلىق ئاسمانلاردىن) ئەڭ يېقىن ئاسماننى چىراقلار (يەنى يورۇق يۇلتۇزلار) بىلەن بېزىدۇق ۋە ئۇلارنى (پەرىشتىلەرنىڭ سۆزلىرىنى ئوغرىلىقچە تىڭشاشقا ئۇرۇنغان) شەيتانلارنى ئاتىدىغان نەرسە قىلدۇق (يەنى شەيتانلار يۇلتۇزلاردىن چىققان شولا بىلەن ئېتىلىدۇ)، شەيتانلارغا (ئاخىرەتتە) دوزاخ ئازابىنى تەييارلىدۇق﴾[3] اللّه تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿بىز ھەقىقەتەن يېقىن ئاسماننى يۇلتۇزلار (نۇرى) بىلەن زىننەتلىدۇق. اللّهنىڭ ئىتائىتىدىن چىققۇچى ھەر بىر شەيتاندىن ئۇنى قوغدىدۇق. ئۇلار پەرىشتىلەرنىڭ (سۆزلىرىدىن ھېچ نەرسىنى) ئاڭلىيالمايدۇ، ئۇلار، قوغلىنىشى ئۈچۈن، ھەر تەرەپتىن ئاققۇچى يۇلتۇزلار بىلەن ئېتىلىدۇ، ئۇلار (ئاخىرەتتە) دائىملىق ئازابقا قالىدۇ. لېكىن (ئاسمان

[1] سۈرە ئەنئام 112- ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[2] ئايال كىشى نامازنىڭ ئالدىدىن ئۆتسە، نامازنى بۇزۇش ئىسلامنىڭ باشلىرىدىكى ھۆكۈم بولۇپ كېيىن ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان.
[3] سۈرە مۇلك 5 - ئايەت

خەۋەرلىرىدىن) ئوغرىلىقچە بىر نەرسە ئاڭلىغان شەيتاننى يورۇق يۇلتۇز قوغلاپ (كۆيدۈرۈپ تاشلايدۇ)﴾[1].

الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇلار چوقۇم: «كۆزلىرىمىز باغلىنىپ قالدى، بەلكى سېھىرلەنگەن قەۋم بولۇپ قالساق كېرەك» دېيىشىدۇ. بىز ئاسماندا بۇرۇجلارنى ياراتتۇق ۋە كۆزەتكۈچىلەر ئۈچۈن ئاسماننى (يۇلتۇزلار بىلەن) بېزىدۇق ھەر بىر قوغلاندى شەيتاندىن ئاسماننى قوغدىدۇق لېكىن (ئاسمان خەۋەرلىرىگە) ئوغرىلىقچە قۇلاق سالماقچى بولغان شەيتاننى روشەن ئاقار يۇلتۇز قوغلاپ يېتىدۇ (يەنى ھالاك قىلىدۇ)﴾[2] يەنە «ئازدۇرغۇچى» دېگەن مەنىنىمۇ بىلدۈرىدۇ دەيدىغان كۆز قاراشلارمۇ بار. چۈنكى، شەيتان كىشىلەرنى ئۆزىنىڭ ۋەسۋەسلىرى ۋە گوللاشلىرى بىلەن ئازدۇرىدۇ. بۇ كۆز قاراشتىن ئالدىنقى كۆز قاراش كۈچلۈكرەكتۇر.

## ﴿بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ﴾ سۈرە فاتىھە نىڭ بىرىنچى ئايىتىدۇر

ساھابىلار «قۇرئان كەرىمنى» ﴿بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ﴾ بىلەن باشلىغان ئىدى. ئۆلىمالارنىڭ ھەممىسى ﴿بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ﴾ نى سۈرە نەملىنىڭ بىر ئايىتى ئىكەنلىكى ھەققىدە بىرلىككە كەلدى. ئاندىن ئۇلار ﴿بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ﴾ زادى ھەر بىر سۈرىنىڭ ئالدىدا كەلگەن ئۆز ئالدىغا ئايرىم بىر ئايەتمۇ ياكى ﴿بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ﴾ يېزىلىپ كەلگەن ھەر بىر سۈرىنىڭ بىر ئايىتىمۇ ياكى بولمىسا ھەر بىر سۈرىنىڭ يېرىم ئايىتىمۇ، دېگەن مەسىلىدە ئىختىلاپلىشىپ قالدى. ساھابىلاردىن ئىبنى ئابباس، ئىبنى ئۆمەر، ئىبنى زۇبەير، ئەبۇھۇرەيرە، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇملار، تابىئىنلاردىن ئەتا، تائۇس، سەئىد، سەئىد ئىبنى جۇبەير، مەكھۇل ۋە زۆھرى قاتارلىقلار ﴿بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ﴾ تەۋبە سۈرىسىدىن باشقا ھەر بىر سۈرىنىڭ بېشىدىكى بىر ئايەتتۇر دېگەن قاراشتا بولۇپ، ئابدۇللا ئىبنى مۇبارەك، ئىمام شافئىي، ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل بىر رىۋايىتىدە، ئىسھاق ئىبنى راھويە ۋە ئەبۇئۇبەيدە قاسىم ئىبنى سالام قاتارلىقلار يۇقىرىقى پىكىرگە قوشۇلىدۇ.

ئىمام مالىك، ئەبۇھەنىفە ۋە ئۇلارنىڭ ئەگەشكۈچىلىرى ﴿بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ﴾ سۈرە فاتىھەنىڭ ۋە ئۇنىڭدىن باشقا سۈرىلەرنىڭ بىر ئايىتى ئەمەس دەيدۇ. ئىمام داۋۇد ﴿بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ﴾ ھەر بىر سۈرىنىڭ بېشىدا كېلىدىغان لېكىن مەزكۇر سۈرىگە تەۋە بولمىغان ئايرىم بىر ئايەتتۇر دەيدۇ. بۇ پىكىر ئىمام ئەھمەدنىڭ يەنە بىر خىل كۆز قارىشىدۇر.

## قىرائەت ئاشكارا قىلىنىپ ئوقۇلغان نامازدا ﴿بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ﴾ نى ئاشكارا ياكى ئىچىدە ئوقۇش توغرىسىدا

﴿بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ﴾ سۈرە فاتىھەنىڭ ئىچىدىكى ئايەت ئەمەس دېگۈچىلەرنىڭ ۋە ئۇ ھەر بىر سۈرىنىڭ بېشىدا كېلىدىغان، لېكىن ئۇ سۈرىگە تەۋە بولمىغان ئايرىم بىر ئايەتتۇر دېگۈچىلەر بۇ كۆز قارىشىغا ئاساسەن، ﴿بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ﴾ نامازدا ئاشكارا ئوقۇلمايدۇ - دەيدۇ. ئەمما ﴿بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ﴾ نى ھەر بىر سۈرىنىڭ بېشىدىكى بىر ئايەت دېگۈچىلەر ئۇنى ئاشكارا ئوقۇش ياكى ئىچىدە ئوقۇش

---

[1] سۈرە سافغات 6 — 10 - ئايەتكىچە.
[2] سۈرە ھىجر 15 — 18 - ئايەتكىچە.

توغرىسىدا ئىختىلاپلىشىپ قالدى. بۇلارنىڭ ئىچىدىن ئىمام شافىئىي ﴿ بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ ﴾ سۈرە فاتىھە ۋە ئۇنىڭدىن باشقا سۈرىلەر بىلەن ئاشكارا ئوقۇلىدۇ دېدى. بۇ ساھابىلار، تابىئىنلار ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ سەلەپ ۋە خەلەپ ئىماملىرىدىن بولۇپ بىر تۈركۈم ئالىملارنىڭ تۇتقان يولىدۇر.

﴿ بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ ﴾ نى ساھابىلەرنىڭ ئىچىدىن ئەبۇھۇرەيرە، ئىبنى ئۆمەر، ئىبنى ئابباس ۋە مۇئاۋىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇم قاتارلىقلارمۇ ئاشكارا ئوقۇغان.

ئىبنى ئابدۇلبەر ۋە بەيھەقى قاتارلىقلار ئۆمەر ۋە ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمالارنىڭ ﴿ بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ ﴾ نى ئاشكارا ئوقۇيدىغانلىقىنى رىۋايەت قىلدى. ئىمام خەتىب تۆت خەلىپە يەنى ئەبۇبەكرى، ئۆمەر، ئوسمان، ۋە ئەلى قاتارلىقلاردىن ﴿ بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ ﴾ نى نامازدا ئاشكارا ئوقۇغانلىقىنى رىۋايەت قىلدى. لېكىن بۇ ئاجىز رىۋايەتتۇر. تابىئىنلاردىن ﴿ بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ ﴾ نى ئاشكارا ئوقۇشقا قوشۇلغانلار سەئىد ئىبنى جۇبەير، ئىكرىمە، ئەبۇقالابە، ۋە زۆھرى، ئەلى ئىبنى ھەسەن، ئۇنىڭ بالىسى مۇھەممەد، سەئىد ئىبنى مۇسەييىب، ئەتا، تائۇس، مۇجاھىد، سالىم، مۇھەممەد ئىبنى كەئب قۇرەزى، ئەبۇبەكرى ئىبنى مۇھەممەد ئەمر ئىبنى ھەزمى، ئەبۇۋائىل، ئىبنى سىرىين، مۇھەممەد ئىبنى مۇنكەدىر، ئەلى ئىبنى ئابدۇللا ئىبنى ئابباس، ئۇنىڭ ئوغلى مۇھەممەد، ئىبنى ئۆمەرنىڭ ئازاد قىلىنغان قۇلى نافىئ، زەيد ئىبنى ئەسلەم، ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىز، ئەزرەق ئىبنى قەيس، ھەبىب ئىبنى ئەبۇسابىت، ئەبۇشەئىسائى، مەكھۇل ۋە ئابدۇللا ئىبنى مەئقەل ئىبنى مۇقرىن قاتارلىقلاردۇر.

ئىمام بەيھەقى ئابدۇللا ئىبنى سافۋان ۋە مۇھەممەد ئىبنى ھەنەفىيە، ئىبنى ئابدۇلبەر ئەمر ئىبنى دىينارنى مەزكۇر ئىسىملارغا قوشۇپ بايان قىلدى. ئۇلارنىڭ دەلىلى ﴿ بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ ﴾ سۈرە فاتىھەنىڭ بىر بۆلىكى، شۇڭا ئۇمۇ سۈرە فاتىھەنىڭ باشقا بۆلەكلىرىگە ئوخشاش ئاشكارا ئوقۇلىدۇ.

يەنە ئىمام نەسەئى، ئىبنى خۇزەيمە، ئىبنى ھىببان ۋە ھاكىم قاتارلىقلار كىتابلىرىدا ئەبۇھۇرەيرىنىڭ كىشىلەرگە ناماز ئوقۇپ بەرگەندە ﴿ بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ ﴾ نى ئاشكارا ئوقۇغانلىقىنى ۋە نامازدىن كېيىن مەن سىلەرگە نامازنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نامىزىغا ئوخشاش ئوقۇپ بەردىم، دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ. بۇ رىۋايەتنى ئىمام دارىقۇتنى، ئىمام خەتىب، ئىمام بەيھەقى ۋە ئۇلاردىن باشقىلارمۇ توغرا دەپ قارىغان.

ئىمام بۇخارى كىتابىدا ئەنەس ئىبنى مالىكتىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قىرائىتى توغرۇلۇق سورالغاندا، ئۇنىڭ مۇنداق جاۋاب بەرگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: « پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىرائەتنى سوزۇپ ـ سوزۇپ قىلاتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىرائەتنى ﴿ بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ ﴾ بىلەن باشلاپ، ﴿ بِسۡمِ ٱللَّهِ ﴾، ﴿ ٱلرَّحۡمَٰنِ ﴾، ﴿ ٱلرَّحِيمِ ﴾ لارنى سوزۇپ ئوقۇيتتى. ئىمام ئەھمەد، ئەبۇداۋۇد، ئىبنى خۇزەيمە ۋە ھاكىملار كىتابلىرىدا ئۇممۇ سەلىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىرائەت قىلغان چاغدا ﴿ بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ ﴾، ﴿ ٱلۡحَمۡدُ لِلَّهِ رَبِّ ٱلۡعَٰلَمِينَ ﴾، ﴿ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ ﴾، ﴿ مَٰلِكِ يَوۡمِ ٱلدِّينِ ﴾ دەپ ھەر بىر ئايەتنى ئۈزۈپ ـ ئۈزۈپ ئوقۇيتتى دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ.

ئىمام شافىئىي ۋە ھاكىم قاتارلىقلار ئەنەسنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: « مۇئاۋىيە مەدىنىدە ناماز ئوقۇپ بېرىپ ﴿ بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ ﴾ نى ئىچىدە ئوقۇغان ئىدى. نامازغا قاتناشقان مۇھاجىرلار مۇئاۋىيەنىڭ بۇ ئىشىنى ياقتۇرمىدى. شۇنىڭ بىلەن مۇئاۋىيە ئىككىنچى قېتىم ناماز

ئوقۇغاندا ﴿ بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ ﴾ نى ئاشكارا ئوقۇدى». دارۇقۇتنى بۇ ھەدىسنى توغرا دېدى. مۇشۇ ھەدىس ۋە ئەسەرلەرنىڭ[1] ھەممىسى نامازدا ﴿بِسْمِ اللهِ الرحْمن الرحِيم﴾ نىڭ ئاشكارا ئوقۇلىدىغانلىقىنى دەلىللەيدۇ.

ئالىملارنىڭ بىر بۆلىكى ﴿ بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ ﴾ نامازدا ئاشكارا ئوقۇلمايدۇ دەيدىغان كۆز ـ قاراشقا ئىگە. تۆت خەلىپە (يەنى ئەبۇبەكرى، ئۆمەر، ئوسمان ۋە ئەلى)، ئابدۇللاھ ئىبنى مۇغەففەل قاتارلىقلاردىن، تابىئىنلارنىڭ بىر تۈركۈم سەلەف ئۆلىمالىرىدىن ۋە بىر تۈركۈم خەلەف ئۆلىمالاردىن ﴿ بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ ﴾ نى ئىچىدە ئوقۇغانلىقى رىۋايەت قىلىندى. بۇ ئىمام ئەبۇھەنىيفە، سەۋرى ۋە ئەھمەد ئىبنى ھەنبەلنىڭ تۇتقان يولىدۇر. ئىمام مالىك بولسا ﴿ بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ ﴾ مەيلى ئاشكارا بولسۇن ياكى ئىچىدە بولسۇن نامازدا پەقەت ئوقۇلمايدۇ، دېگەن كۆز قاراشتىدۇر. بۇ خىل كۆز قاراشتىكىلەر ئىمام مۇسلىمنىڭ كىتابىدىكى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى دەلىل قىلىدۇ: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نامازنى تەكبىر ئېيتىش بىلەن ۋە ﴿ ٱلۡحَمۡدُ لِلَّهِ رَبِّ ٱلۡعَٰلَمِينَ ﴾ نى قىرائەت قىلىش بىلەن باشلايتتى».

ئىمام بۇخارى بىلەن مۇسلىمنىڭ كىتابلىرىدا ئەنەس ئىبنى مالىكنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنىمۇ دەلىل قىلىپ كەلتۈردى: «مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، ئەبۇبەكرى، ئۆمەر ۋە ئوسمانلارنىڭ كەينىدە ناماز ئوقۇدۇم. ئۇلارنىڭ ھەممىسى قىرائەتنى ﴿ ٱلۡحَمۡدُ لِلَّهِ رَبِّ ٱلۡعَٰلَمِينَ ﴾ بىلەن باشلايتتى». ئىمام مۇسلىم: ئەنەس «ئۇلار ﴿ بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ ﴾ نى قىرائەت قىلىشتىن بۇرۇن ياكى قىرائەتتىن كېيىن ئوقۇمايتتى» دېگەنىدى دەيدۇ. ئابدۇللاھ ئىبنى مۇغەففەلمۇ يۇقىرىقىدەك سۆزلەرنى قىلغان. مانا مۇشۇلار ئالىملارنىڭ بۇ مەسىلىدە ئوتتۇرىغا قويغان دەلىللىرىدۇر. بۇ مەسىلىدە پەرق چوڭ ئەمەس، چۈنكى، ھەر ئىككى تەرەپنىڭ كەلتۈرگەن دەلىللىرىگە ئاساسەن ئالىملار ﴿ بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ ﴾ نى ئاشكارا ياكى ئىچىدە ئوقۇسىمۇ بولىدۇ دېگەن پىكىردە بىرلىككە كەلدى.

## ﴿ بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ ﴾ نىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل كىتابىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇلىغىنىڭ ئارقىسىغا مىنگىشىپ ماڭغان بىر ساھابىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇلىغى تېيىلىپ كەتتى. مەن «شەيتان ھالاك بولسۇن» دېگەن ئىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «شەيتان ھالاك بولسۇن دېمە، ئەگەر ئۇنداق دېسەڭ شەيتان تېخىمۇ چوڭچىلىق قىلىپ مېنىڭ كۈچۈم بىلەن يىقىلدى دەيدۇ. ئەگەر الله نىڭ ئىسمى بىلەن ﴿ بِسۡمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ ﴾ دېسەڭ شەيتان كىچىكلەشكە باشلاپ خۇددى چىۋىنچىلىك بولۇپ قالىدۇ» دېگەن ئىدى.

## "الله" دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى توغرىسىدا

"الله" دېگەن سۆز پۈتۈن ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى بولغان زاتقا خاس ئىسىمدۇر. "الله" دېگەن بۇ ئىسىم ھەممە سۈپەتلەر بىلەن سۈپەتلەنگەنلىكى ئۈچۈن ئىسمى ئەزەم (يەنى كاتتا ئىسىم) دەپ ئاتىلىدۇ. "الله" دېگەن سۆز "الله" نىڭ باشقا ئىسىملىرىنىڭ ھەممىسى بىلەن سۈپەتلىنىپ كېلىدۇ.

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿اللەدىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، ئۇ (مۇتلەق) پادىشاھتۇر (يەنى پۈتۈن مەخلۇقاتنىڭ مالىكىدۇر)، پاكتۇر (يەنى ھەممە نۇقساندىن پاكتۇر)، (مۆمىنلەرگە)

[1] ساھابە ۋە تابىئىنلارنىڭ سۆزى ۋە ئىش ـ ھەرىكەتلىرى ئەسەر دېيىلىدۇ.

سالامەتلىك بېغىشلىغۇچىدۇر، (دوستلارنى قورقۇنچتىن، ئازابتىن) ئەمىن قىلغۇچىدۇر، ھەممىنى كۆزىتىپ تۇرغۇچىدۇر، غالىبتۇر، قەھر قىلغۇچىدۇر، ئۇلۇغلۇق ئىگىسىدۇر، (مۇشرىكلارنىڭ) شېرىك كەلتۈرگەن نەرسىلىرىدىن پاكتۇر، الله (ھەممىنى) ياراتقۇچىدۇر، (يوقلۇقتىن) پەيدا قىلغۇچىدۇر، (ھەممە نەرسىگە) سۈرەت (شەكىل) بېغىشلىغۇچىدۇر، ئەڭ چىرايلىق ئىسىملارغا ئىگىدۇر، ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى نەرسىلەر ئۇنىڭغا تەسبىھ ئېيتىپ تۇرىدۇ، ئۇ غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر﴾[1] يۇقىرىقى ئايەتلەرنىڭ ھەممىسىدە الله نىڭ ”الله“ دېگەن سۆزدىن باشقا ئىسىملىرى ”الله“ دېگەن ئىسمىنىڭ سۈپەتلىرى بولۇپ كەلگەن.

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿اللە دەپ ئاتىساڭلارمۇ بولىدۇ، رەھمان دەپ ئاتىساڭلارمۇ بولىدۇ، قايسىسىنى ئاتىساڭلار (ھەممىسى ياخشىدۇر). چۈنكى، اللەنىڭ نۇرغۇن گۈزەل ئىسىملىرى بار. دېگىن، نامىزىڭدا (قىرائەتنى) (مۇشرىكلار ئاڭلاپ قېلىپ ساڭا ئەزىيەت يەتكۈزمەسلىكى ئۈچۈن) يۇقىرى ئاۋاز بىلەنمۇ ئوقۇمىغىن﴾[2] ئەبۇھۇرەيرە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «الله نىڭ توقسان توققۇز ئىسمى بار، كىمكى ئۇ ئىسىملارنى يادلىسا جەننەتكە كىرىدۇ».

## ﴿ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ ﴾ نىڭ مەنىسى توغرىسىدا

﴿ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ ﴾ مېھرى - شەپقەتنىڭ چوڭقۇر مەنىسىنى بىلدۈرىدىغان مەنىداش ئىككى ئىسىمدۇر. ”رەھمان“ دېگەن سۆز مېھرى - شەپقەت جەھەتتە ”رەھىم“ دېگەن سۆزدىن كەڭرى مەنىنى ئىپادىلەيدۇ. ئىبنى جەرىرنىڭ سۆزىچە بۇ پىكىردە ئالىملارنىڭ كۆز قارىشىمۇ بىردەكلىكتە ئىگە.

ئىمام قۇرتۇبى شۇ ئىككى ئىسىمنىڭ مەنىداش سۆز ئىكەنلىكىنىڭ دەلىلى سۈپىتىدە ئىمام تىرمىزى، ئابدۇرەھمان ئىبنى ئەۋف رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىس قۇددۇسىدا مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: الله تائالا مۇنداق دېدى: «مەن ناھايىتى شەپقەتلىكتۇرمەن، مېھرى - شەپقەتنى ياراتتىم. ئاراڭلاردىكى بۇ مېھرى - شەپقەت مېنىڭ ”ناھايىتى شەپقەتلىك“ دېگەن ئىسمىمدىن چىقىرىلغان بىر ئىسىمدۇر. شەپقەتنى ئۈزۈۋەتمەي كىشىلەرگە شەپقەت قىلىپ تۇرغان كىشىگە مەنمۇ شەپقىتىمنى ئۈزۈۋەتمىدىم. كىشىلەرگە قارىتا شەپقەتنى ئۈزۈۋېتىپ شەپقەت قىلمىغان كىشىدىن مەنمۇ ئۆز شەپقىتىمنى ئۈزۈۋەتتىم» دەيدۇ.

بۇ ھەدىس ”رەھمان“ بىلەن ”رەھىم“ نىڭ بىر تۈپ سۆزدىن تۈرلەنگەنلىكىگە دەلىلدۇر. ئەينى زاماندىكى ئەرەبلەرنىڭ الله نىڭ ”رەھمان“ يەنى ”ناھايىتى شەپقەتلىك“ دېگەن ئىسمىنى ئىنكار قىلىشى، ئۇلارنىڭ الله تائالانى ۋە ئۇنىڭغا لايىق بولىدىغان نەرسىلەرنى بىلمىگەنلىكىنىڭ سەۋەبىدىندۇر. ئەبۇئەلى پارىسى: الله نىڭ ”رەھمان“ يەنى ”ناھايىتى شەپقەتلىك“ دېگەن ئىسمى دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە، مۆمىن ۋە كاپىرلارغا[3] بولىدىغان ھەممە شەپقەتنى ئۆز ئىچىگە ئالغان الله تائالاغىلا خاس بىر ئىسىمدۇر، دېدى.

الله نىڭ ”رەھىم“ يەنى ”ناھايىتى مېھرىبان“ دېگەن ئىسمى مۆمىنلارگىلا خاس بىر ئىسىمدۇر. الله بۇ توغرىسىدا مۇنداق دېدى: ﴿الله مۆمىنلەرگە ناھايىتى مېھرىباندۇر﴾[4] الله تائالا بۇ ئايەتتە مۆمىن بەندىلىرىگە قارىتا ئۆزىنىڭ ناھايىتى مېھرىبان دېگەن ئىسمىنى كەلتۈردى. ئىبنى ئابباس: «﴿ ٱلرَّحْمَٰنِ

[1] سۈرە ھەشر 23 — 24 - ئايەتلەر.
[2] سۈرە ئىسرا 110 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] كاپىرلار ئاخىرەتتە الله نىڭ رەھمىتىگە ئېرىشەلمەيدۇ
[4] سۈرە ئەھزاب 43 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ٱلرَّحِيمِ﴾ ناھايىتى نازۇك ئىككى ئىسىمدۇر، ئۇنىڭ بىرسى مېھرىبانلىق مەنىسىنى بىلدۈرۈشتە يەنە بىرسىدىن كۈچلۈكرەكتۇر، دېدى.

ئىبنى جەرىر مۇنداق دېدى: سىررى ئىبنى يەھيا تەمىيمى، ئوسمان ئىبنى زۇفەرنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: اللّٰه تائالانىڭ "رەھمانىررەھىم" دىكى "ئەررەھمان" دېگەن ئىسمى مەيلى مۆمىن بولسۇن، ياكى كاپىر بولسۇن پۈتكۈل مەخلۇقاتلارغا ئومۇمدۇر. "ئەررەھىم" دېگەن ئىسمى مۆمىن بەندىلەرگىلا خاستۇر. تەپسىرشۇناسلار: شۇڭا اللّٰه تائالا "ئەررەھمان" دېگەن ئىسمىنى قۇرئاننىڭ ماۋۇ ﴿ناھايىتى شەپقەتلىك زات اللّٰه ئەرش ئۈستىدە (ئۆزىگە لايىق رەۋىشتە) قارار ئالدى﴾[1] دېگەن ئايەتلىرىدە كەلتۈردى. بۇنداق دېيىشىنىڭ سەۋەبى، اللّٰه نىڭ شەپقىتى بارلىق مەخلۇقاتلارغا ئومۇمىي بولغانلىقى ئۈچۈندۇر. اللّٰه تائالا "ئەررەھىم" دېگەن ئىسمىنى ﴿اللّٰه مۆمىنلەرگە ناھايىتى مېھرىباندۇر﴾[2] دېگەن ئايىتىدە پەقەت مۆمىنلەرگىلا خاس قىلىپ كەلتۈردى. اللّٰه نىڭ شەپقىتى دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە بارلىق مەخلۇقاتلارغا ئومۇمىي بولغانلىقى ئۈچۈن، اللّٰه نىڭ "رەھمان" دېگەن ئىسمى مېھرى - شەپقەت مەنىسىنى بىلدۈرۈشتە اللّٰه نىڭ "ئەررەھىم" دېگەن سۆزىدىن چوڭقۇرراقتۇر. لېكىن تۆۋەندىكى دۇئادا بۇ ئىككى ئىسىم مېھرى - شەپقەت مەنىسىنى ئوخشاش دەرىجىدە ئىپادىلەپ كەلگەن: دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە مېھرى - شەپقەتلىك بولغان زاتتىن تىلەيمەن[3].

"ئەررەھمان" دېگەن ئىسىم پەقەت اللّٰه تائالاغىلا خاس بولۇپ، باشقا بىرسى ئۇ ئىسىم بىلەن ئاتالمىدى. اللّٰه تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېدى: ﴿«اللّٰه دەپ ئاتىساڭلارمۇ بولىدۇ، رەھمان دەپ ئاتىساڭلارمۇ بولىدۇ، قايسىنى ئاتىساڭلار (ھەممىسى ياخشىدۇر). چۈنكى، اللّٰهنىڭ نۇرغۇن گۈزەل ئىسىملىرى بار» دېگىن﴾[4] (يۇقىرىدىكى ئايەتتە اللّٰه تائالا "ئەررەھمان" دېگەن ئىسمىنى ئۆزىگىلا خاس قىلىپ كەلتۈردى).

مۇسەيلىمە كاززاپ پەيغەمبەرلىكنى دەۋا قىلىپ چىققاندا ئۆزىنى "رەھمانۇل يامامە" (يەنى يامامىنىڭ شەپقەتچىسى) دەپ ئاتىۋالغاندا، اللّٰه ئۇنىڭغا يالغانچىلىقىنىڭ تونىنى كىيگۈزدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇ يالغانچىلىق بىلەن ئالەمگە تونۇلۇپ "مۇسەيلىمە كاززاب" دەپ ئاتالدى. شۇنىڭدىن ئېتىبارەن پۈتۈن ئەرەب خەلقى يالغانچىلىقتا شۇنى مىسال كەلتۈرىدىغان بولدى. مۇسەيلىمە ئۆزىنى "رەھمانۇل يامامە" (يەنى يامامىنىڭ شەپقەتچىسى) دەپ ئاتىۋالغاندا، ئۇنىڭغا ئازغۇنلۇقتا بىللە بولغان ئادەملەردىن باشقىسى ئەگەشمىدى.

اللّٰه تائالا "ئەررەھىم" (يەنى ناھايىتى مېھرىبان) دېگەن سۈپىتى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا سۈپەتلىرى بىلەن باشقىلارنى سۈپەتلەپ كەلتۈردى. اللّٰه تائالا بۇ توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: ﴿(ئى ئىنسانلار!) شۈبھىسىزكى، سىلەرگە ئۆز ئاراڭلاردىن پەيغەمبەر كەلدى. سىلەرنىڭ كۈلپەت چېكىشىڭلار ئۇنىڭغا ئېغىر تۇيۇلىدۇ؛ ئۇ سىلەرنىڭ (ھىدايەت تېپىشىڭلارغا) ھېرىستۇر، مۆمىنلەرگە ئامراقتۇر، ناھايىتى كۆيۈمچاندۇر﴾[5].

اللّٰه تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿شۈبھىسىزكى، بىز ئىنساننى ئارىلاشما مەنى (يەنى ئەر بىلەن ئايالنىڭ مەنىيسى) دىن ياراتتۇق، ئۇنى بىز (شەرئىەت تەكلىپلىرى بىلەن) سىنايمىز، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنى بىز

---

[1] سۈرە تاھا 5 - ئايەت.
[2] سۈرە ئەھزاب 43 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] İŧ7ŧĘǵø ş ğÀǹ øäş ÄŒφÆÖä ɹÌƥø (رەھمانۇددۇنيا ۋەلئاخىرەتى ۋۋ رەھىمھما)
[4] سۈرە ئىسرا 110 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[5] سۈرە تەۋبە 128 - ئايەت.

(ئۇنى نازىل قىلغان ئايەتلىرىمىزنى ئاڭلىسۇن، كائىناتنى ياراتقۇچىنىڭ بىرلىكىگە دالالەت قىلىدىغان دەلىللەرنى كۆرسۇن دەپ) ئاڭلايدىغان، كۆرىدىغان قىلىپ ياراتتۇق﴾[1] (مانا يۇقىرىدىكى بۇ ئايەتلەردە الله تائالا ئۆزىنىڭ مېھرىبان، ئاڭلايدىغان ۋە كۆرىدىغانلىغا ئوخشاش سۈپەتلىرى بىلەن باشقىلارنى سۈپەتلەپ كەلدى) ت.

يۇقىرىقىلارنى خۇلاسىلىغاندا، الله نىڭ ئىسىملىرىنىڭ ئىچىدىن "الله" ئۆزىدىن باشقا بىرسىنىمۇ ئاتىغان ئىسىملار بار. مەسىلەن: "ئەررەھىم" گە ئوخشاش ۋە يەنە الله تائالاغىلا خاس ئاتالغۇ بولۇپ كېلىدىغان: "الله، ئەررەھمان، خالىق ۋە رازراق" دېگەندەك ئىسىملىرىمۇ بار. شۇڭا الله تائالا بىسمىللانى "الله" دېگەن ئىسمى بىلەن باشلاپ ئۆزىنى "ئەررەھمان" دېگەن سۈپەت بىلەن ئۇنىڭدىن كېيىن "ئەررەھىم" دېگەن سۈپەت بىلەن سۈپەتلەيدۇ. "ئەررەھمان" دېگەن سۈپەت بىلەن بۇرۇن سۈپەتلىنىشى، ئۇ "ئەررەھىم" دېگەن سۈپىتىگە قارىغاندا الله تائالاغا خاس بولغانلىقى، باشقا سۈپەتلىرىدىن ئۇلۇغراق ۋە مەشھۇرراق بولغانلىقى ئۈچۈندۇر.

## ﴿ ٱلْحَمْدُ لِلَّهِ رَبِّ ٱلْعَٰلَمِينَ ﴾ نىڭ مەنىسى توغرىسىدا

ئەبۇجەئفەر ئىبنى جەرىر مۇنداق دەيدۇ: ﴿ ٱلْحَمْدُ لِلَّهِ ﴾ الله تائالادىن باشقا ئىبادەت قىلىنىدىغان يالغان ئىلاھلارغا ۋە الله ياراتقان مەخلۇقاتلارغا ئەمەس، بەلكى الله نىڭ ئۆز بەندىلىرىگە ئاتا قىلغان سان - ساناقسىز نېمەتلىرى ئۈچۈن پەقەت الله تائالاغا شۈكۈر قىلىشتۇر. بۇ نېمەتلەر شۇنىڭدىن ئىبارەتكى، ئىنسانلارغا كۈندىلىك تۇرمۇشىدا ھەر خىل رىزىقلارنى بېرىش ۋە مەڭگۈلۈك ئاخىرەت ئالەمىدە مەڭگۈلۈك راھەت ئورنى بولغان جەننەتكە يەتكۈزىدىغان توغرا يولنى بىزگە بىلدۈرۈپ، ئۇ يولدا مۇستەھكەم مېڭىشىمىزغا چاقىرىش بىلەن بىرگە، ئىنسانلارنىڭ پۈتۈن ئەزالىرىنى الله ئالدىدىكى مەجبۇرىيەتلىرىنى ئادا قىلىش ئۈچۈن ساق - سالامەت قىلىپ بەرگەنلىكىدىندۇر. ئىبنى جەرىر: ﴿ ٱلْحَمْدُ لِلَّهِ ﴾، الله ئۆزىنى مەدھىيىلىگەن بىر مەدھىيە سۆزىدۇر. شۇنداقلا الله بەندىلىرىگە سىلەر الله غا ھەمدۇ ئېيتىڭلار، دېگەندەك بەندىلىرىنى ئۆزىگە ھەمدۇ ئېيتىشقا بۇيرۇشىدۇر، دەيدۇ.

﴿ ٱلْحَمْدُ لِلَّهِ ﴾ الله نى چىرايلىق ئىسىملىرى ۋە ئالى سۈپەتلىرى بىلەن مەدھىيىلەش. ئەششۇكرۇ لىللاھ (يەنى الله غا شۈكرى بولسۇن) الله نىڭ بەرگەن نېمەتلىرى ئۈچۈن ئۇنى مەدھىيىلەش بولىدۇ دېگەن كۆز قاراشلارمۇ بار.

## " ٱلْحَمْدُ لِلَّهِ " (يەنى الله تائالاغا مەدھىيە) دېگەن سۆز بىلەن "الله غا شۈكرى" دېگەن سۆزنىڭ پەرقى توغرىسىدا

ئىنچىكە مۇلاھىزە قىلىپ كۆرسەك، "الله غا مەدھىيە" دېگەن سۆز ئىشلىتىلىش جەھەتتە "الله تائالاغا شۈكرى" دېگەن سۆزدىن مەنىسى كەڭرەكتۇر. چۈنكى، "مەدھىيىلەش" بىر نەرسىنىڭ خاس سۈپەتلىرىگە ۋە خاس بولمىغان سۈپەتلىرىگە قارىتىلغان بولسا، "شۈكۈر ئېيتىش" (يەنى رەھمەت ئېيتىش) بىر نەرسىنىڭ خاس بولمىغان سۈپەتلىرىگە قارىتىلىدۇ. مەسىلەن: ئۇنىڭ باتۇرلۇقى ۋە سېخىلىقىنى مەدھىيىلەيمەن، دېيىلىدۇ. لېكىن ئۇنىڭ باتۇرلۇقىغا رەھمەت ئېيتىمەن، دېيىلمەيدۇ. چۈنكى،

[1] سۈرە ئىنسان 2 - ئايەت.

باتۇرلۇق بولسا خاس سۈپەتتۇر. شۇڭا ئۇنىڭ سېخىلىقى ۋە ياخشىلىق قىلغانلىقىغا رەھمەت ئېيتىمەن، دېيىلىدۇ.

ئەبۇنەسرى ئىسمائىل ئىبنى ھاماد جەۋھەرى مۇنداق دەيدۇ: "مەدھىيە" كەمستىشنىڭ قارشىسىدۇر. بىر ئادەمنى مەدھىيىلىدىم، دېگەنلىك ئۇ ئادەم مەدھىيىلەنگۈچى دېگەنلىكتۇر. ئۇ "رەھمەت ئېيتماق" دېگەن سۆزدىن كەڭ مەنىدىدۇر. چۈنكى رەھمەت، ياخشىلىق قىلغان ئادەمنىڭ ياخشىلىقى ئۈچۈنلا بولىدۇ.

## سەلەپ ئالىملىرىنىڭ "مەدھىيە" توغرىسىدا قىلغان سۆزلىرى

ئەبۇمۇئەممەر، ھەفسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئەلىدىن (ئۇنىڭ يېنىدا بىرمۇنچە ئادەملەر بار ئىدى) "لائىلاھە ئىللەللاھۇ" (الله تائالادىن باشقا ھېچقانداق ئىبادەتكە لايىق زات يوق)، "سۇبھانەللاھ" (الله نى ھەممە كەمچىلىكتىن پاك دەپ تونۇيمىز) ۋە "ئاللاھۇ ئەكبەر" (الله ئەڭ بۈيۈك) دېگەن سۆزنىڭ مەنىلىرىنى بىلدۇق، لېكىن "ئەلھەمدۇلىللاھ" نىڭ مەنىسى نېمە؟ دەپ سورىدى. ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: بۇ الله ئۆزى ئۈچۈن ياخشى كۆرگەن ۋە رازى بولغان، (ۋە ئۇنىڭ باشقىلار تەرىپىدىن) دېيىلىشى ياخشى كۆرۈلگەن بىر سۆزدۇر دەپ جاۋاب بەردى. ئىبنى ئاباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: "ئەلھەمدۇلىللاھ" مەدھىيە سۆزىدۇر. ئەگەر بەندە:"ئەلھەمدۇلىللاھ" دېسە الله: بەندەم، مېنى مەدھىيىلىدى دەيدۇ.

## " ٱلْحَمْدُ لِلَّهِ " دېگەن سۆزنىڭ پەزىلەتلىرى توغرىسىدا

ئىمام ئەھمەد، ئەسۋەد ئىبنى سەرىئنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەن سەندىن پەرۋەردىگارىمنى ماختايدىغان بىر سۆزنى ماڭا ئۆگىتىپ قويۇشىڭنى سورايمەن» دېگەن ئىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سېنىڭ پەرۋەردىگارىڭ ھەقىقەتەن "ئەلھەمدۇلىللاھ" دېيىشىڭنى ياخشى كۆرىدۇ» دېدى.

ئىمام تىرمىزى، نەسەئى ۋە ئىبنى ماجەلەر، جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئەڭ كاتتا زىكىر "لائىلەھە ئىللەللاھۇ" دېگەن سۆزدۇر. ئەڭ ياخشى دۇئا "ئەلھەمدۇلىللاھ" (يەنى الله غا گۈزەل مەدھىيەلەر بولسۇن) دېيىشتۇر».

ئىبنى ماجە، ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «الله ئەگەر بەندىگە بىر نېمەت بەرگەن چاغدا بەندە "ئەلھەمدۇلىللاھ" دېسە، بۇ سۆزنى دېيىش ئارقىلىق الله تائالاغا قايتۇرغان شۈكرىسى الله تائالادىن ئالغان نېمىتىدىن ئېشىپ كېتىدۇ».

ئىبنى ماجە، ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بەندىلەرنىڭ ئىچىدىن بىر بەندە: «ئى پەرۋەردىگارىم! سېنىڭ كاتتىلىقىڭغا ۋە قۇدرىتىڭنىڭ چوڭلۇقىغا لايىق مەدھىيە بولسۇن!»[1] دېسە، ئىككى پەرىشتە بۇ مەدھىيە سۆزنى قانداق يېزىشنى بىلەلمەيدىغان دەرىجىدە ئاجىز كېلىپ، الله نىڭ دەرگاھىغا ئۆرلەپ: «ئى پەرۋەردىگارىمىز! بىر بەندە قانداق يېزىشىمىزنى بىلەلمەيدىغان بىر مەدھىيە سۆزنى قىلدى» دەيدۇ. الله بەندىسىنىڭ دېگەن

[1] يارەببى لەكەلھەمدۇ كەما يەنبەغى لىجالالى ۋەجھىكە ۋە ئەزىمى سۇلتانىك.

سۆزىنى بىلىپ تۇرسىمۇ: «مېنىڭ بەندەم نېمە دېدى؟» دەپ سورايدۇ. ئۇ ئىككى پەرىشتە: «ئى پەرۋەردىگارىمىز! ئۇ بەندە ”ئى پەرۋەردىگارىم سېنىڭ كاتتىلىقىڭغا، قۇدرىتىڭنىڭ چوڭلۇقىغا لايىق مەدھىيە بولسۇن“ دېدى» دەيدۇ. الله ئۇ ئىككى پەرىشتىگە: «بەندەمنىڭ سۆزىنى شۇ پېتى يېزىڭلار، ئۇنىڭ مۇكاپىتىنى ئۆزەم بېرىمەن» دەيدۇ.

## ﴿ ٱلْحَمْدُ لِلَّهِ ﴾ دىكى ”ئەل“ (يەنى ئەلىف، لام) ھەرپىنىڭ ھەممە مەدھىيىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقى توغرىسىدا

” ٱلْحَمْدُ لِلَّهِ “ دىكى ”ئەل“ (ئەلىف، لام) تۆۋەندىكى ھەدىستە زىكىر قىلىنغان مەدھىيىلەرنىڭ ھەممە تۈرلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇ ھەدىس: «ئى الله ھەممە مەدھىيە ساڭا بولسۇن، پۈتۈن ئىگىدارچىلىق ساڭا خاستۇر، ھەممە ياخشىلىق سېنىڭ قولۇڭدىدۇر ۋە ھەممە ئىش سەن تەرەپكە قايتىدۇ»[1].

## ﴿ رَبِّ ﴾ دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى توغرىسىدا

”رَبِّ“ دېگەن سۆز، ئىگە بولغۇچى دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ. بۇ سۆز ئەرەب تىلىدا خوجايىنغا ۋە ئىشلارنى بىر تەرەپ قىلىشتا ھوقۇق يۈرگۈزگۈچىگە ئىشلىتىلىدۇ. الله تائالاغا مۇشۇ مەنىلەرنىڭ ھەممىسى لايىق كېلىدۇ. ”رەب“ دېگەن سۆز الله تائالادىن باشقا بىرسىگە ئىشلىتىلمەيدۇ. الله تائالادىن باشقا بىرسىگە ئىشلەتمەكچى بولساق ”رەببۇددار“ (يەنى قورونىڭ خوجايىنى) دېگەندەك باشقا بىر ئېنىقلىغۇچى سۆز بىلەن قوشۇپ ئىشلىتىلىدۇ. ”رەب“ دېگەن سۆز الله نىڭ بۈيۈك ئىسىملىرىدىندۇر دېگەن كۆز قاراشلارمۇ بار.

## ﴿ ٱلْعَٰلَمِينَ ﴾ دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى توغرىسىدا

”ئالەمىن“ بولسا ”ئالەم“ دېگەن سۆزنىڭ كۆپلۈكى، الله دىن باشقا پۈتۈن مەۋجۇداتلارنىڭ تۈرى ”ئالەم“ بولىدۇ. ”ئالەملەر“ دېگەن ئاسمانلاردىكى، زېمىندىكى ۋە دېڭىز ـ ئوكيانلاردىكى ھەممە مەخلۇقاتلار ئالەملەر بولىدۇ. ھەر بىر ئەسىر ۋە ھەر بىر زاماندا ئىشلەرمۇ بىر ”ئالەم“ دەپ ئاتىلىدۇ.

ئىمام فەررا ۋە ئەبۇئۇبەيدە مۇنداق دەيدۇ:”ئالەم“ دېگەن ئىنسان، جىن، پەرىشتىلەر ۋە شەيتانلاردەك ئەقىل بېرىلگەن نەرسىلەردىن ئىبارەتتۇر. ھايۋاناتلار ”ئالەم“ دەپ ئاتالمايدۇ».

زەيد ئىبنى ئەسلەمە ۋە ئەبۇمەھسىن مۇنداق دەيدۇ: ھەممە جانلىق نەرسە ”ئالەم“ بولىدۇ.

قەتادە: ﴿ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى﴾ دېگەن ئايەتتىكى ”ئالەملەر“ توغرىسىدا دۇنيادىكى نەرسىلەرنىڭ ھەر بىر تۈرى بىر ئالەم دېيىلىدۇ، دەيدۇ.

زۇجاج ”ئالەم“ دېگەن: الله دۇنيا ۋە ئاخىرەت ئۈچۈن ياراتقان ھەممە نەرسىدۇر، دەيدۇ. ئىمام قۇرتۇبى بۇ سۆزگە قوشۇلدى، چۈنكى، بۇ مەنا پۈتۈن ئالەمنى ئۆز ئىچىگە ئالغۇچىدۇر. مۇشۇ مەزمۇن توغرىسىدا الله تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿پىرئەۋن ئېيتتى: «ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى دېگەن نېمە؟» مۇسا ئېيتتى: «ئۇ

[1] بىر كىشى «ئەلھەمدۇ لىللاھ» دېسە، ھەدىستە تىلغا ئېلىنغان مەدھىيىلەرنىڭ ھەممىسىنى دېگەندەك بولىدۇ.

ئاسمانلارنىڭ، زېمىننىڭ ۋە ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى پۈتۈن مەخلۇقاتلارنىڭ پەرۋەردىگارىدۇر. ئەگەر سىلەر ھەقىقىي ئىشىنىدىغان بولساڭلار »﴾[1].

"ئالەم" دېگەن ئالامەت دېگەن سۆزدىن كېلىپ چىققان، چۈنكى، ھەر بىر ئالەم ئۆزىنىڭ ياراتقۇچىسى ۋە ياسىغۇچىسى بارلىقىنى ۋە ئۇنىڭ بىر ئىكەنلىكىنى ئۇقتۇرىدىغان بىر ئالامەتتۇر.

## ﴿ ٱلرَّحْمَـٰنِ ٱلرَّحِيمِ ﴾ توغرىسىدا

بۇ ئىككى سۆزنىڭ مەنىسى، كېلىپ چىقىشى ۋە ئارىسىدىكى پەرقلەرنى يۇقىرىدا "بىسمىللاھىر رەھمانىر رەھىم" توغرىسىدا توختالغاندا سۆزلەپ ئۆتكەن ئىدۇق. ئىمام قۇرتۇبى مۇنداق دەيدۇ: « الله ﴿**ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى**﴾ دېگەن سۆزدىن كېيىن ئۆزىنى ﴿**ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان**﴾ دېگەن سۆزى بىلەن سۈپەتلىدى. سەۋەبى، الله نىڭ تۆۋەندىكى ئايەتلىرىدىكىدەك قورقۇتقاندىن كېيىنلا رىغبەتلەندۈرۈش ئۈچۈندۇر.

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿(ئى مۇھەممەد!) مېنىڭ (مۆمىن) بەندىلىرىمگە خەۋەر قىلغىنكى، مەن تولىمۇ مەغپىرەت قىلغۇچىمەن، ناھايىتى رەھىم قىلغۇچىمەن. مېنىڭ ئازابىم قاتتىقتۇر﴾[2].

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿پەرۋەردىگارىڭ (ئاسىيلىق قىلغۇچىلاردىن) ئەلۋەتتە تېز ھېساب ئالغۇچىدۇر، (ئىتائەت قىلغۇچىلارنى) ئەلۋەتتە مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، (ئۇلارغا) ناھايىتى مېھرىباندۇر﴾[3].

"رەببىلئالەمىين" دىكى "رەب" دېگەن سۆز بەندىلەرنى قورقۇتۇشنى ئۆز ئىچىگە ئالغان سۆزدۇر. الله نىڭ "رەھمانىر رەھىم" دېگەن سۆزى (بەندىلەرنى ئۆزىنىڭ مېھرىبان، شەپقەت ئىگىسى ئىكەنلىكى بىلەن) رىغبەتلەندۈرۈش ئۈچۈندۇر.

ئىمام مۇسلىم، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: « مۆمىن بەندە، الله نىڭ قانچىلىك ئازابى بارلىقىنى بىلگەن بولسا، ئۇلارنىڭ بىرىمۇ ئۇنىڭ جەننىتىگە كىرىشنى تەمە قىلالمايتتى. كاپىر الله نىڭ قانچىلىك رەھمىتىنىڭ بارلىقىنى بىلگەن بولسا، ئۇلارنىڭ بىرىمۇ ئۇنىڭ رەھمىتىدىن ئۈمىد ئۈزمەيتتى »[4].

## ﴿قىيامەت كۈنىنىڭ ئىگىسىدۇر﴾ دېگەن ئايەتتە "ئىگە بولۇشنى" قىيامەت كۈنىگىلا خاس قىلىشنىڭ سەۋەبى توغرىسىدا

قىيامەت كۈنىگە ئىگە بولغۇچى دېگەنلىك، باشقىسىغا ئىگە بولمايدۇ دېگەنلىك ئەمەس. چۈنكى، بىز يۇقىرىدا الله تائالانى ھەممە ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى، دەپ ئۆتتۇق. الله تائالانىڭ بۇ پەرۋەردىگارلىق سۈپىتى دۇنيا ۋە ئاخىرەتكە ئورتاقتۇر. بۇ يەردە ئىگىدارچىلىقنىڭ قىيامەت كۈنىگە خاس

---

[1] سۈرە شۇئەرا 23 — 24 - ئايەتلەر.
[2] سۈرە ھىجر 49 — 50 - ئايەتلەر.
[3] سۈرە ئەنئام 165 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] يۇقىرىقى ئايەت ۋە ھەدىسلەردە **الله** نىڭ ئازابىغا مۇناسىۋەتلىك سۆز بۇرۇن كەلسە، ئارقىدىنلا ئۇنىڭ رەھمىتىگە مۇناسىۋەتلىك سۆزلەر كەلدى. بۇرۇن **الله** نىڭ رەھمىتىگە مۇناسىۋەتلىك سۆزلەر كەلسە، ئارقىدىنلا ئۇنىڭ ئازابىغا مۇناسىۋەتلىك سۆزلەرنىڭ كەلگەنلىكىنى كۆردۇق. مانا بۇ قورقۇتۇش ۋە قىزىقتۇرۇشتۇر.

بولۇپ كېلىشى، قىيامەت كۈنىدە الله نىڭ رۇخسىتىسىز ھېچقانداق ئادەم بىر نەرسىنى داۋا قىلالمايدىغانلىقى ۋە ھېچقانداق سۆز قىلىشقا پېتىنالمايدىغانلىقى ئۈچۈندۇر.

الله تائالا بۇ توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: ﴿جىبرىئىل ۋە پەرىشتىلەر سەپ بولۇپ تۇرۇپ كېتىدىغان كۈندە (يەنى قىيامەتتە)، ئۇلار(نىڭ ئارىسىدا) مېھرىبان اللەنىڭ ئىزنىگە ئېرىشكەن ۋە توغرا سۆزنى قىلغانلاردىن باشقا ھېچبىرىنىڭ سۆز قىلىشقا بولمايدۇ﴾[1].

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿مەرھەمەتلىك الله نىڭ ئۇلۇغلۇقى ۋە ھەيۋىتىدىن قورقۇپ، بارلىق ئاۋازلار بېسىقىدۇ، پىچىرلاشقاندىن باشقىنى ئاڭلىمايسەن﴾[2].

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿قىيامەت كۈنى بولغاندا، ھەرقانداق ئادەم پەقەت الله دىن ئىجازەت بولغاندىلا سۆزلەيدۇ، ئۇلارنىڭ بەزىلىرى بەتبەخت بولىدۇ، بەزىلىرى سائادەتمەن بولىدۇ﴾[3].

زەھھاك، ئىبنى ئابباسنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «﴿قىيامەت كۈنىنىڭ ئىگىسى﴾ دېگەن ئايەتنىڭ مەنىسى، بىر ئادەم دۇنيادا ھۆكۈم قىلىشقا ئىگە بولالىسىمۇ، قىيامەت كۈنى الله نىڭ ئالدىدا ھۆكۈم قىلىشقا ئىگە بولالمايدۇ، دېگەنلىكتۇر».

## ﴿ يَوۡمِ ٱلدِّينِ ﴾ دېگەن ئايەتنىڭ مەنىسى توغرىسىدا

﴿ يَوۡمِ ٱلدِّينِ ﴾ دېگەن، كىشىلەردىن ھېساب ئالىدىغان كۈندۇر. ئۇ قىيامەت كۈنىدۇر. يەنى كىشىلەر دۇنيادا قىلغان ئەمەللىرى ياخشى بولسا ياخشى مۇكاپات بىلەن، يامان بولسا الله كەچۈرۈۋەتكەن كىشىدىن باشقىسى جازالىنىدىغان كۈندۇر. ساھابىلار، تابىئىنلار ۋە سەلەف ئالىملىرىمۇ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى توغرىسىدا شۇنداق دېدى.

## الله ھەقىقىي پادىشاھ ۋە پادىشاھلارنىڭ پادىشاھىدۇر

الله ھەقىقىي پادىشاھتۇر. الله تائالا بۇ توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: ﴿الله دىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، ئۇ (مۇتلەق) پادىشاھتۇر (يەنى پۈتۈن مەخلۇقاتنىڭ مالىكىدۇر)، پاكتۇر (يەنى ھەممە نۇقسانلاردىن پاكتۇر)، (مۆمىنلەرگە) سالامەتلىك بېغىشلىغۇچىدۇر﴾[4].

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بىر كىم ئۆزىگە پادىشاھلارنىڭ پادىشاھى دەپ ئىسىم قويۇلغان بولسا، ئۇ ئىسىم الله نىڭ ئالدىدا ئەڭ خار ئىسىمدۇر. الله دىن باشقا ھەقىقىي پادىشاھ يوقتۇر».

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «الله زېمىننى يىغىدۇ، ئاسماننى ئوڭ قولى بىلەن قاتلايدۇ، ئاندىن: «مەن ھەقىقىي پادىشاھ، قېنى زېمىننىڭ پادىشاھلىرى؟ قېنى زالىملار؟ قېنى ھاكاۋۇر، چوڭچىلار؟» دەپ نىدا قىلىدۇ».

الله تائالا قىيامەت كۈنى مۇنداق دەيدۇ: ﴿بۈگۈن پادىشاھلىق كىمگە خاس؟ غالىب بىر الله غا خاستۇر﴾[1].

---

[1] سۈرە نەبە 38 ـ ئايەت.
[2] سۈرە تاھا 108 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە ھۇد 105 ـ ئايەت.
[4] سۈرە ھەشر 23 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

دۇنيادا الله تائالادىن باشقىسىنى پادىشاھ دەپ ئاتىغانلىق ئۇنىڭ كۆچمە مەنىسىنى قوللانغانلىقىدۇر. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿پەيغەمبىرى ئۇلارغا: «الله ھەقىقەتەن سىلەرگە تالۇتنى پادىشاھ قىلىپ ئەۋەتتى» دېدى﴾[2].

يەنە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿الله ئۆز ۋاقتىدا ئىچىڭلاردا نۇرغۇن پەيغەمبەرلەرنى بارلىققا كەلتۈردى. سىلەردىن پادىشاھلار قىلدى﴾[3].

## ﴿ يَوۡمِ ٱلدِّينِ ﴾ نىڭ مەنىسى توغرىسىدا

"يەۋمىددىن" دېگەن جازا ۋە ھېساب كۈنى، دېگەن بولىدۇ.

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿شۇ كۈندە الله ئۇلارغا تولۇق تېگىشلىك جازاسىنى بېرىدۇ﴾[4].

ھەدىستە مۇنداق دېيىلگەن: «ياخشى كىشى ئۆزىدىن ھېساب ئېلىنىدىغان، ئاخىرەت ئۈچۈن ئىشلىگەن كىشىدۇر».

ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، ئۇ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: سىلەردىن ھېساب ئېلىنىشتىن بۇرۇن ئۆزەڭلەردىن ئۆزەڭلەر، ھېساب ئېلىڭلار! سىلەر ئۆلچىنىشتىن بۇرۇن ئۆزەڭلەرنى ئۆزەڭلەر ئۆلچەڭلەر! سىلەرنىڭ ھەر قانداق بىر ئىشىڭلار مەخپىي بولۇپ قالمايدىغان زاتقا دەھشەتلىك بىر ئۇچرىشىش ئۈچۈن تەييارلىق قىلىڭلار!.

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿بۇ كۈندە سىلەر (الله غا) (ھېساب بېرىش ئۈچۈن) توغرىلىنىسىلەر، سىلەر ھېچقانداق بىر سىرنى يوشۇرۇپ قالالمايسىلەر﴾[5].

## ﴿(رەببىمىز) ساڭىلا ئىبادەت قىلىمىز ۋە سەندىنلا ياردەم سورايمىز!﴾ دېگەن ئايەتنىڭ لۇغەت مەنىسى ۋە ئىستىلاھ مەنىسى توغرىسىدا

ئەرەب تىلىدا ئىبادەت دېگەن سۆز بويسۇنۇش دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ.

شەرىئەتتە «الله نى ھەقىقىي ياخشى كۆرۈش، ئۇنىڭغا بويسۇنۇش ۋە ئۇنىڭدىن ھەقىقىي قورقۇش» نى ئىبادەت دەپ ئاتايدۇ: **﴿(رەببىمىز) ساڭىلا ئىبادەت قىلىمىز، سەندىنلا ياردەم سورايمىز﴾** دېگەنلىك الله تائالاغا تولۇق بويسۇنۇشتۇر. ئىسلام دىنىنىڭ پۈتۈن ئەھكامى مۇشۇ ئىككى سۆزگىلا مۇجەسسەملەشكەن.

بۇ توغرىسىدا سەلەپ ئالىملارنىڭ بەزىسى: «فاتىھە سۈرىسى "قۇرئان" نىڭ سىرىدۇر، فاتىھەنىڭ سىرى **﴿(رەببىمىز) ساڭىلا ئىبادەت قىلىمىز، سەندىنلا ياردەم سورايمىز﴾** دېگەن ئايىتىدۇر. بىرىنچىدىن: **﴿(رەببىمىز) ساڭىلا ئىبادەت قىلىمىز﴾** دېگەن، شېرىك ئىشلاردىن ساقلىنىپ الله تائالانىڭ بىر ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلىشتۇر. ئىككىنچىدىن: **﴿سەندىنلا ياردەم سورايمىز﴾** دېگەن ئۆزىنىڭ ئاجىزلىقىنى ئېتىراپ قىلىپ، ئۆزىنى الله تائالاغا تاپشۇرۇشتۇر» دەيدۇ. تۆۋەندىكى ئايەتلەرمۇ شۇ مەنىنى تەستىقلايدۇ.

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿الله غا ئىبادەت قىلغىن ۋە الله غا تەۋەككۇل قىلغىن (يەنى ھەممە ئىشىڭنى الله غا تاپشۇرغىن). پەرۋەردىگارىڭ قىلىۋاتقان ئىشلىرىڭلاردىن غاپىل ئەمەستۇر﴾[1].

---

[1] سۈرە غافىر 16 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە بەقەرە 247 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە مائىدە 20 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] سۈرە نۇر 25 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[5] سۈرە هاققە 18- ئايەت.

يەنە اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئېيتقىنكى، «ئۇ ناھايىتى مېھرىبان اللە دۇر، ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتتۇق ۋە ئۇنىڭغا تەۋەككۈل قىلدۇق﴾[2].

اللە تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇ مەشرىقنىڭ ۋە مەغرىبنىڭ پەرۋەردىگارىدۇر، ئۇنىڭدىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، ئۇنى ھامىي قىلىۋالغىن (يەنى ھەممە ئىشىڭنى ئۇنىڭغا تاپشۇرغىن)﴾[3].

سۈرە فاتىھەنىڭ بېشىدىن تارتىپ تاكى ﴿(رەببىمىز) ساڭىلا ئىبادەت قىلىمىز، سەندىنلا ياردەم سورايمىز﴾ دېگەن ئايەتكە قەدەر ئۈچىنچى شەخسكە خىتاب قىلىنغان شەكىلدە داۋاملىشىپ اللە غا مەدھىيە ئېيتىش ئارقىلىق گوياكى ئۇ اللە تائالانىڭ ئالدىدا ﴿(رەببىمىز) ساڭىلا ئىبادەت قىلىمىز، سەندىنلا ياردەم سورايمىز﴾ دەپ ئىككىنچى شەخس سۈپىتىدە جۈملىنىڭ قاراتمىلىقىنى ئۆزگەرتىدۇ.

---

(1) سۈرە ھۇد 123 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
(2) سۈرە مۈلك 29 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
(3) سۈرە مۇزەممىل 9 - ئايەت.

## سۈرە "فاتىھە" اللہ تائالاغا بولغان مەدھىيىدۇر، شۇڭا ئۇنى نامازدا ئوقۇشنىڭ ۋاجىب ئىكەنلىكى توغرىسىدا

اللہ سۈرە فاتىھەنىڭ بېشىدا، ئۆزىنى ـ ئۆزى چىرايلىق سۈپەتلىرى بىلەن ماختىغانلىقىنى بىلدۈرۈپ، بەندىلىرىنىمۇ شۇ سۈپەتلەر بىلەن ئۆزىنى ماختاشقا تەۋسىيە قىلدى. شۇڭا، بۇ سۈرىنى ئوقۇيالايدىغان تۇرۇپ نامازدا بۇ سۈرىنى ئوقۇمىغان ئادەمنىڭ نامىزى دۇرۇس بولمايدۇ[1]. ئۇبادە ئىبنى سامىت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «قۇرئاننىڭ باشلىنىشى بولغان "فاتىھە" نى ئوقۇمىغان ئادەمنىڭ نامىزى ناماز ئەمەس».

ئىمام مۇسلىم، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ "ھەدىس قۇددۇسىدا" مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «اللہ، مەن نامازنى مەن بىلەن مېنىڭ بەندەمنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئىككىگە بۆلدۈم. بەندەم تىلىگىنىگە ئېرىشىدۇ. ئەگەر بەندە ﴿ٱلۡحَمۡدُ لِلَّهِ رَبِّ ٱلۡعَٰلَمِينَ﴾ دېسە، اللہ بەندەم ماڭا ھەمدى ئېيتتى دەيدۇ. ئەگەر بەندە ﴿ٱلرَّحۡمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ﴾ دېسە، اللہ بەندەم ماڭا سانا ئېيتتى دەيدۇ. ئەگەر بەندە ﴿مَٰلِكِ يَوۡمِ ٱلدِّينِ﴾ دېسە، اللہ بەندەم مېنى ئۇلۇغلىدى ۋە ئۆزىنى ماڭا تاپشۇردى دەيدۇ. ئەگەر بەندە ﴿إِيَّاكَ نَعۡبُدُ وَإِيَّاكَ نَسۡتَعِينُ﴾ دېسە، اللہ بۇ مەن بىلەن مېنىڭ بەندەمنىڭ ئارىلىقىدىكى ئىلاھى مۇناسىۋەتنىڭ تۇرغۇزۇلغانلىقىدۇر. بەندەم تىلىگىنىگە ئېرىشىدۇ، دەيدۇ. ئەگەر بەندە ﴿ٱهۡدِنَا ٱلصِّرَٰطَ ٱلۡمُسۡتَقِيمَ ۝ صِرَٰطَ ٱلَّذِينَ أَنۡعَمۡتَ عَلَيۡهِمۡ غَيۡرِ ٱلۡمَغۡضُوبِ عَلَيۡهِمۡ وَلَا ٱلضَّآلِّينَ﴾ دېسە، اللہ بۇ بەندەم ئۈچۈن بولۇپ، بەندەم تىلىگىنىگە ئېرىشىدۇ دەيدۇ». ئىمام مۇسلىم ۋە نەسەئىنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە مۇنداق رىۋايەت قىلىنغان: «بۇ نامازنىڭ يېرىمى ماڭا، يېرىمى بەندەمگە بولۇپ، بەندەم تىلىگىنىگە ئېرىشىدۇ».

## اللہ نىڭ «ئۇلۇھىيەت» سۈپىتىنى بىر دەپ تونۇش توغرىسىدا

زەھھاك ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «﴿(رەببىمىز) ساڭىلا ئىبادەت قىلىمىز﴾ دېگەن ئايەت بولسا، ئى پەرۋەردىگارىم! بىز سېنى بىر دەپ تونۇيمىز، سەندىنلا قورقىمىز، سېنىڭ رەھمىتىڭنى ئۈمىد قىلىمىز! دېگەنلىك بولىدۇ».

## اللہ نىڭ "رۇبۇبىيەت" سۈپىتىنى بىر دەپ تونۇش توغرىسىدا

﴿سەندىنلا ياردەم سورايمىز﴾ دېگەن ئايەت، ئى اللہ بىزنى ساڭا بويسۇنۇشقا مۇۋەپپەق قىلىشىڭنى ۋە بىزنىڭ بارلىق ئىشلىرىمىزغا ياردەم بېرىشىڭنى تىلەيمىز دېگەنلىكتۇر. قەتادە «اللہ تائالا نىڭ ﴿(رەببىمىز) ساڭىلا ئىبادەت قىلىمىز﴾ دېگەن ئايىتىدە ئىبادەتنى يەقەت اللہ غىلا خالىس قىلىشقا ۋە ئىشلاردا اللہ دىنلا ياردەم سوراشقا بۇيرۇيدۇ». دېدى.

اللہ ﴿(رەببىمىز) ساڭىلا ئىبادەت قىلىمىز﴾ دېگەن ئايىتىنى ﴿سەندىنلا ياردەم سورايمىز﴾ دېگەن ئايىتىدىن بۇرۇن كەلتۈردى. چۈنكى، ئەسلى مەقسەت اللہ تائالاغا ئىبادەت قىلىشتۇر. اللہ تائالادىن ياردەم سوراش، ئىبادەت قىلىشقا ۋاستە بولغانلىقى ئۈچۈندۇر. شۇڭا ئەسلى بولغان ئىبادەت، ۋاستە بولغان ياردەمدىن ئىلگىرى كەلتۈرۈلدى.

[1] بۇ ھەقتىكى كۆز قاراشلار يۇقىرىدا «نامازدا سۈرە فاتىھەنى ئوقۇش توغرىسىدا» دېگەن تېمىدا سۆزلەنگەن.

## ﷲ پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ئەڭ شەرەپلىك ئورۇنلاردا "بەندەم" دەپ ئاتىغانلىقى توغرىسىدا

ﷲ پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ئەڭ شەرەپلىك ئورۇنلاردا "بەندەم" دەپ ئاتاپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿جىمى ھەمدۇسانا ﷲ غا خاستۇركى، (ﷲ) بەندىسى (يەنى پەيغەمبىرى مۇھەممەد) گە توغرا، ھېچقانداق قىڭغىرلىق (يەنى ئىختىلاپ، زىددىيەت) بولمىغان قۇرئاننى نازىل قىلدى﴾[1].

ﷲ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ﷲ نىڭ بەندىسى (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام) ﷲ غا ئىبادەت قىلىشقا تۇرغاندا، (قۇرئان تىڭشاش ئۈچۈن) جىنلار (ئولىشىپ) ئۇنى بېسىۋېلىشقا تاس قالدۇ﴾[2].

ﷲ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ﷲ (بارچە نۇقسانلاردىن) پاكتۇر، ئۇ (مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا) قۇدرىتىمىزنىڭ دەلىللىرىنى كۆرسىتىش ئۈچۈن، بەندىسىنى (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى) بىر كېچىدە مەسجىدى ھەرامدىن ئەتراپىنى بەرىكەتلىك قىلغان مەسجىدى ئەقساغا ئېلىپ كەلدى﴾[3].

ﷲ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا قۇرئاننى چۈشۈرگەن، ﷲ تائالاغا ئىبادەت قىلىشقا ئاتىغان ۋە ﷲ ئىسرا[4] قىلدۇرغان، ئۈچ ئورۇندا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى "بەندەم" دەپ ئاتىغان.

## ئادەم سىقىلىش ھېس قىلغاندا ئىبادەت قىلىشقا تەۋسىيە قىلغانلىقى توغرىسىدا

ﷲ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئۇنىڭغا قارشى تۇرغان كاپىرلارنىڭ بوھتانلىرىدىن دىلى سىقىلىپ كەتكەندە ﷲ تائالاغا ئىبادەت قىلىشقا بۇيرۇپ مۇنداق دېدى: ﴿بىز ئۇلارنىڭ سۆزلىرىدىن يۈرىكىڭنىڭ سىقىلىۋاتقانلىقىنى ئوبدان بىلىمىز. پەرۋەردىگارىڭغا ھەمدۇ ۋە تەسبىھ ئېيتقىن ھەم سەجدە قىلغۇچىلاردىن بولغىن. سەن ئۆزەڭگە ئۆلۈم كەلگەنگە (يەنى ئەجىلىڭ يەتكەنگە) قەدەر پەرۋەردىگارىڭغا ئىبادەت قىلغىن﴾[5].

## ﴿بىزنى توغرا يولغا باشلىغىن﴾ دېگەن ئايەتنى ﷲ تائالانى مەدھىيىلەپ ۋە سۈپەتلەپ بولغاندىن كېيىن كەلتۈرۈشنىڭ ھېكمىتى توغرىسىدا

ھەممە ھاجەتلەر سورىلىدىغان ﷲ نى سۈرە «فاتىھە» نىڭ بېشىدا مەدھىيىلىگەندىن كېيىن، ﷲ نامازنى ئىككى بۆلەككە بۆلدۇم، ئۇنىڭ بىر بۆلۈكى ماڭا يەنە بىر بۆلۈكى بەندەمگە، بەندەمگە تىلىگىنى بېرىلىدۇ دېگىنىدەك ھاجەتلىرىمىزنى مۇشۇ ئورۇندا سورىشىمىز تامامەن ئۇيغۇندۇر. ئالدى بىلەن ئۆزىنىڭ تىلەكلىرىنى تىلەيدىغان زاتنى مەدھىيىلەپ، ئاندىن ئۆزىنىڭ ۋە مۆمىن قېرىنداشلىرىنىڭ تىلەكلىرىنى ﷲ نىڭ ﴿بىزنى توغرا يولغا باشلىغىن﴾ دېگەن ئايىتى بىلەن تىلەش، تىلىگۈچىنىڭ ئەڭ مۇۋاپىق ئۇسۇلىدۇر. چۈنكى، شۇنداق قىلىش ﷲ نىڭ ھاجەتلىرىمىزنى ئاڭلاپ، تىلەكلىرىمىزنى ئىجابەت قىلىشىغا ئەڭ يېقىندۇر. شۇڭا ھاجەتلىرىمىزنى تىلىگەندە مۇشۇ يولنى تۇتۇشىمىزنى مېھرىبان ﷲ بىزگە كۆرسەتتى.

---

[1] سۈرە كەھف 1 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە جىن 19 ـ ئايەت.
[3] سۈرە ئىسرا 1 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى.
[4] بىر كېچىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى مەككىدىكى بەيتۇل ھەرەمدىن، پەلەستىندىكى بەيتۇلمۇقەددەسكە سەپەر قىلدۇرغانلىقى ئىسرا دەپ ئاتىلىدۇ.
[5] سۈرە ھىجر 97 — 99 ـ ئايەتكىچە.

اللە تائالادىن تىلەك تىلەش بىر نەچچە خىل رەۋىشتە بولىدۇ. مۇسا ئەلەيھىسسالام اللە نىڭ: ﴿مۇسا ئۈلارنىڭ قويلىرىنى سۇغۇرۇپ بەردى، ئاندىن ئارقىسىغا بۇرۇلۇپ (بىر دەرەخنىڭ) سايىسىگە بېرىپ (ئولتۇرۇپ): «پەرۋەردىگارىم! ماڭا رىزىقتىن نېمىنىلا بەرسەڭ، مەن ھەقىقەتەن ئۇنىڭغا موھتاج» دېدى﴾[1] دېگەن ئايىتىدە تىلىگەندەك، تىلىگۈچىنىڭ ئەھۋالى ۋە ئۇنىڭ ئېھتىياجىلا ئوتتۇرىغا بىۋاستە قويۇلىدۇ. بەزى تىلەش تىلىگۈچىنىڭ ئەھۋالى ۋە ئۇنىڭ ئېھتىياجىنىلا ئۇقتۇرۇش بىلەن بىرگە يۇنۇس ئەلەيھىسسالام اللە نىڭ: ﴿«(پەرۋەردىگارىم) سەندىن بۆلەك ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، سەن (جىمى كەمچىلىكلەردىن) پاكتۇرسەن، مەن ھەقىقەتەن (ئۆز نەپسىمگە) زۇلۇم قىلغۇچىلاردىن بولدۇم» دەپ نىدا قىلدى﴾[2] دېگەن ئايەتتە تىلغا ئېلىنغان، بىر نەرسە تىلىنىدىغان زاتنى ياخشى سۈپەتلەر بىلەن سۈپەتلەپ بولغاندىن كېيىن، تىلىگۈچى ئۆزىنىڭ ئەھۋالىنى بايان قىلىپلا قويىدۇ. بەزى تىلەش تىلىكنى ئىجابەت قىلىدىغان كىشىنى ماختاش بىلەنلا ئىپادىلىنىدۇ.

## ھىدايەت "توغرا يول" دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى توغرىسىدا

"ھىدايەت" دېگەن توغرا يولغا باشلاش دېگەنلىك بولىدۇ. ئىمام ئەبۇجەئفەر ئىبنى جەرىر "توغرا يول" نىڭ مەنىسى توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: پۈتۈن ئالىملار بۇ سۆزنىڭ مەنىسى بولسا ئەگرى توقىيى يوق، تۈپتۈز يول دېگەن كۆز قاراشتا بىرلىككە كەلدى ۋە ئەرەبلەرنىڭ ھەممىسى "توغرا يول" نى مۇشۇ مەنىدە ئىشلىتىپ كەلدى.

جەرىر ئىبنى ئەتىيە خەتەفى ئۆزىنىڭ تۆۋەندىكى شېئىرىدىمۇ مۇشۇ مەنىدە ئىشلىتىپ كەلدى:

باشقا يوللار گەر بولسىمۇ ئەگرى - توقاي،

مۆمىنىنىڭ باشلىقى تۈز ماڭار قايماي.

بۇنىڭدىن باشقا "توغرا يول" نىڭ تۈز يول مەنىسىدە كېلىدىغانلىقىغا ئائىت دەلىللەرمۇ ناھايىتى كۆپ. ئەسلىدە "توغرا يول" تۈز مەنىدە ئىشلىتىلىدۇ. لېكىن ئەرەبلەر تۈز ياكى ئەگرى دېگەن سۈپەتلەر بىلەن سۈپەتلىنىدىغان ھەر قانداق سۆز ۋە ئىش - ھەرىكەت ئۈچۈن ئىشلىتىپ كەلدى. بۇ يەردە "توغرا يول" دېگەن سۆزدىن ئىسلام دىنى كۆزدە تۇتۇلىدۇ. بۇ توغرىسىدا ئىمام ئەھمەد ئىبنى سەمئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «اللە تائالا توغرا يول ئۈچۈن مۇنداق مىسال كەلتۈرىدۇ. بىر يولنىڭ ئىككى چېتىدە ئىككى تام بار. ھەر ئىككى تامدا ئېچىلىپ تۇرغان ئىشىكلەر بار. ئىشىكلەردە قويۇۋېتىلگەن پەردىلەر بار. يولغا كىرىدىغان ئىشىك ئالدىدا: ئى كىشىلەر! ھەممىڭلار يولغا كىرىڭلار، يولدا تۈز مېڭىڭلار، ئېزىپ، قىيىپ كەتمەڭلەر، دەپ ئەسكەرتىپ تۇرىدىغان بىر جاكارچى بار. ئىنسان يولنىڭ ئەتراپىدىكى ئىشىكلەردىن بىرەرىنى ئاچقىلى تەمشەلگەندە، يولنىڭ ئۈستى تەرىپىدىن ئۇۋال ساڭا ئۇنى ئاچما، ئەگەر ئېچىپ قالساڭ، ئۇنىڭغا كىرىپ كېتىسەن، دەپ ئەسكەرتىپ تۇرىدىغان بىر جاكارچى بار». بۇ يەردىكى "يول" ئىسلام دىنىنى، "ئىككى تام" بولسا اللە نىڭ قانۇنلىرىنى، "ئېچىلغان ئىشىك" بولسا اللە نىڭ چەكلىگەن ئىشلىرىنى، "يولنىڭ بېشىدىكى جاكارچى" بولسا اللە نىڭ كىتابى قۇرئاننى، "يولنىڭ ئۈستىدىكى جاكارچى" بولسا، ھەر بىر مۇسۇلماننىڭ دىلىدىكى اللە نىڭ نەسىھەت قىلغۇچىسىنى كۆرسىتىدۇ.

---

[1] سۈرە قەسەس 24 - ئايەت.

[2] سۈرە ئەنبىيا 87 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

## مۆمىننىڭ توغرا يولدا تۇرۇپ، توغرا يولنى تىلىشى توغرىسىدا

اللە تائالاغا ئىشەنگەن ئادەم ھەر ۋاقىت نامازدا بولامدۇ ياكى نامازنىڭ سىرتىدا بولامدۇ، گەرچە ئۇ توغرا يولدا تۇرسىمۇ، يەنىلا اللە تائالادىن ئۆزىنى توغرا يولغا باشلاشنى سوراش ئارتۇقچە بولۇپ قالغانلىقمۇ؟ ياق. ئۇنداق ئەمەس! ھەرۋاقىت اللە تائالادىن توغرا يولغا باشلاشنى سورىغانلىق ھەرگىزمۇ ئارتۇقچە ئەمەس. اللە تائالاغا ئىشەنگەن ئادەم اللە تائالادىن ئۆزىنى توغرا يولغا باشلاشنى كېچە ـ كۈندۈز تىلەپ تۇرمىغان بولسا، اللە ئۇنى شۇ توغرا يولغا باشلىمىغان بولاتتى. بەندە اللە تائالانىڭ ئۇنى توغرا يولدا چىڭ تۇرغۇزۇشىغا ۋە داۋاملىق شۇ توغرا يولنى كۆرسىتىپ بېرىشىگە دائىم موھتاجدۇر. چۈنكى، بەندە اللە خالىغاندىن باشقا ھېچقانداق پايدا ـ زىياننى كەلتۈرەلمەيدۇ. شۇڭا اللە بەندىنى ھەرۋاقىت ئۆزىدىن ياردەم تىلەشكە بۇيرۇيدۇ. اللە ئۆزىدىن بىر نەرسە تىلەشكە مۇۋەپپەق قىلغان كىشى بەختلىك كىشىدۇر. چۈنكى، اللە ئۆزىدىن بىر نەرسە تىلىگۈچىنىڭ تىلىكىنى ئىجابەت قىلىشقا كېپىلدۇر. بولۇپمۇ ئۇنىڭغا كېچە ـ كۈندۈز موھتاج كىشىنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىشقا ئەڭ ياخشى كېپىلدۇر.

اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئى مۆمىنلەر! اللە غا، اللە نىڭ پەيغەمبىرىگە ۋە اللە ئۇنىڭغا نازىل قىلغان كىتابقا (يەنى قۇرئانغا) ۋە ئىلگىرى اللە نازىل قىلغان كىتابلارغا (يەنى قۇرئاندىن ئىلگىرى نازىل قىلىنغان ساماۋى كىتابلارغا) ئىمان كەلتۈرۈڭلار﴾[1].

اللە تائالا بۇ ئايەتتە مۆمىنلەرنى قايتا ئىمان كەلتۈرۈشكە بۇيرۇيدۇ. بۇ ھەرگىزمۇ ئارتۇقچە ئەمەس، چۈنكى، بۇنىڭدىن مۆمىن بەندىنىڭ شۇ ئىماندا چىڭ تۇرۇش ۋە ئىماننى كۈچلەندۈرىدىغان ياخشى ئىشلارنى قىلىشنى داۋاملاشتۇرۇش كۆزدە تۇتۇلىدۇ. اللە ئۆزىگە ئىشەنگەن مۆمىنلەرنى تۆۋەندىكى دۇئانى ئوقۇشقا بۇيرۇدى: ﴿پەرۋەردىگارىمىز! بىزنى ھىدايەت قىلغىنىڭدىن كېيىن دىللىرىمىزنى توغرا يولدىن بۇرىۋەتمىگىن، بىزگە دەرگاھىڭدىن رەھمەت بېغىشلىغىن، شۈبھىسىزكى، سەن (بەندىلىرىڭگە ئاتالارنى) بەكمۇ بېغىشلىغۇچىسەن﴾[2].

شۇڭلاشقا اللە تائالانىڭ ﴿**بىزنى توغرا يولغا باشلىغىن**﴾ دېگەن سۆزىنىڭ مەنىسىمۇ بىزنى توغرا يولدا مۇستەھكەم قىلساڭ، خاتا يوللاردىن ساقلىساڭ! دېگەنلىكتۇر.

## ﴿ صِرَٰطَ ٱلَّذِينَ أَنۡعَمۡتَ عَلَيۡهِمۡ غَيۡرِ ٱلۡمَغۡضُوبِ عَلَيۡهِمۡ وَلَا ٱلضَّآلِّينَ ﴾ دېگەن ئايەت توغرىسىدا

اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿كىملەركى اللە غا ۋە پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلىدىكەن، ئۇلار (ئاخىرەتتە) اللە نىڭ نېمىتىگە ئېرىشكەن پەيغەمبەرلەر سىددىقلار (يەنى يۇقىرى دەرىجىلىك پەيغەمبەرلەر ۋە شېھىتلەر)، شېھىتلەر ۋە ياخشىلار بىلەن بىللە بولىدۇ، ئۇلار نېمىدېگەن ياخشى ھەمراھلار! بۇ پەزل اللە تەرىپىدىندۇر، اللە (پەزل ـ ئېھسانغا تېگىشلىك بولغانلارنى) بىلىشتە يېتەرلىكتۇر﴾[3].

يەنى سەن ئىنئام قىلغان كىشىلەر، توغرا يولدا اللە تائالاغا ئىبادەت قىلىشتا چىڭ تۇرىدىغان، اللە ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە بويسۇنىدىغان، اللە تائالانىڭ بۇيرۇقلىرى بويىچە ئىش قىلىدىغان ۋە توسقان ئىشلىرىدىن يانىدىغان كىشىلەردۇر. ”توغرا يول“ اللە نىڭ غەزىپىگە ئۇچراپ كەتكەنلەرنىڭ يولى ئەمەس،

---

[1] سۈرە نىسا 136 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[2] سۈرە ئال ئىمران 8 ـ ئايەت.

[3] سۈرە نىسا 69 ـــ 70 ـ ئايەتكىچە.

الله نىڭ غەزىپىگە ئۇچرىغانلار بولسا توغرا ئەقىدىدىن يېنىپ، ھەقىقەتنى بىلىپ تۇرۇپ ئۇنىڭدىن چەتنەپ كەتكەن كىشىلەردۇر. توغرا يول ئىزىپ كەتكەنلەرنىڭ يولى ئەمەس، ئىزىپ كەتكەنلەرنىڭ يولى بولسا، ئازغۇنلۇق قايناملىرىدا ئىزىپ، ھەقىقەتنى تاپالمىغان كىشىلەردۇر. الله تائالانىڭ ﴿ۋەلەددالليين﴾ دىگەن سۆزى ”لا“ ھەرپى بىلەن كۈچلەندۈرۈلدى. بۇنداق كۈچلەندۈرۈشتىكى سەۋەب، يەھۇدىيلار (الله نىڭ غەزىپىگە ئۇچراپ كەتكەنلەر) ۋە خرىستىئانلار (الله نىڭ توغرا يولدىن ئىزىپ كەتكەنلەر) نىڭ يولىدىن ئىبارەت ئىككى خاتا يولنى كىشىلەرگە بىلدۈرۈش ۋە ئۇنىڭدىن ئاگاھلاندۇرۇش ئۈچۈندۇر.

الله نىڭ بارلىقى ۋە بىرلىكىگە ئىشەنگەن كىشىلەرنىڭ ماڭغان يولى ھەقىقەتنى بىلىش ۋە ئۇنىڭغا ئەمەل قىلىش بىلەن بولىدۇ. يەھۇدىيلار ھەقىقەتكە ئەمەل قىلمىدى، خرىستىئانلار ھەقىقەتنى يوقىتىپ قويدى، شۇڭا الله نىڭ غەزىپى يەھۇدىيلارغا، توغرا يولدىن ئىزىپ كېتىش خرىستىئانلارغا تېگىشلىك بولدى. چۈنكى، ھەقىقەتنى تونۇپ ئۇنىڭغا ئەمەل قىلمىغان ئادەم غەزەپكە ئۇچرايدۇ. ئۇنداق كىشى ھەقىقەتنى تونۇمىغان ۋە ئەمەل قىلمىغان كىشىگە ئوخشمايدۇ. خرىستىئانلار ھەقىقەتكە يېتىشنى ئىزدىگەن بولسىمۇ لېكىن ئۇلار ھەقىقەتنى ئۆزىنىڭ يولى بىلەن ئىزدىمىگەنلىكى ئۈچۈن، ھەقىقەتنى تاپالماي توغرا يولدىن ئىزىپ كەتتى. يەھۇدىيلار ۋە خرىستىئانلار ھەر ئىككىلىسى ئىزىپ كەتكۈچى ۋە الله نىڭ غەزىپىگە ئۇچرىغۇچىلاردۇر. لېكىن يەھۇدىيلارنىڭ خاس سۈپىتى الله نىڭ غەزىپىگە ئۇچراشتۇر. الله تائالا يەھۇدىيلار توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: ﴿(ئۇ شۇنداق) كىشىلەرنىڭ (جازاسىكى)، الله ئۇلارنى رەھمىتىدىن يىراق قىلدى ۋە ئۇلارغا غەزەپ قىلدى﴾[1].

خرىستىئانلارنىڭ خاس سۈپىتى توغرا يولدىن ئىزىپ كېتىشتۇر. الله تائالا خرىستىئانلار توغرىسىدا مۇنداق دېدى: ﴿ئىلگىرى ئۆزلىرى ئازغان، نۇرغۇن كىشىلەرنى ئازدۇرغان ۋە توغرا يولدىن ئاداشقان قەۋمنىڭ نەپسى خاھىشلىرىغا ئەگەشمەڭلار﴾[2].

يەھۇدىيلارنىڭ الله نىڭ غەزىپىگە ئۇچراپ كەتكەن ۋە خرىستىئانلارنىڭ توغرا يولدىن ئىزىپ كەتكەنلىكى توغرىسىدا نۇرغۇنلىغان ھەدىسلەر بار. تۆۋەندە بۇنىڭ بەزىلىرىنى بايان قىلىپ ئۆتىمىز.

ئىمام ئەھمەد، ئەدى ئىبنى ھاتەم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاتلىق قوشۇنلىرى كېلىپ، ھامما ئاچام ۋە شۇيەردىكى كىشىلەرنى تۇتۇپ كەتتى. ئۇلارنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا ئېلىپ بېرىپ قاتار تۇرغۇزغان چاغدا، ھامما ئاچام: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مېنىڭ ھەمراھىم يىراقلاپ كەتتى. مەن بالامدىن ئايرىلىپ قالدىم. مەن ياشىنىپ قالغان قېرى ئايالمەن. مېنىڭ قولۇمدىن ھېچ ئىش كەلمەيدۇ. ماڭا ياخشىلىق قىلغان بولساڭ، الله ساڭا ياخشىلىق قىلغاي، دەپتۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سېنىڭ ھەمراھىڭ كىم؟» دەپ سوراپتۇ. ئۇ: ئەدى ئىبنى ھاتەم، دەپتۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىدىن قاچقان ھېلىقى كىشى شۇمۇ؟» دەپ ئۇنىڭغا ياخشىلىق قىلىپتۇ (يەنى قويۇپ بەرمەكچى بوپتۇ). شۇ چاغدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىدا بىر ئادەم بار ئىكەن، ھاما ئاچام ئۇنى ئەلى دەپ گۇمان قىلىدىكەن، ئۇ كىشى ھاما ئاچامغا: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن مىنىدىغانغا بىر ئۇلاغ سوراڭ، دەپتۇ. ھاما ئاچام ئۇلاغ سوراپتىكەن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ئۇلاغ بۇيرۇپ بېرىپتۇ. شۇنىڭ بىلەن ھاممائاچام مېنىڭ قېشىمغا كېلىپ: سەن ماڭا داداڭ قىلىپ باقمىغان بىر ئىشنى قىلدىڭ، ئۇنىڭ قېشىغا پالانى

[1] سۈرە مائىدە 60 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە مائىدە 77 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

بارغان ئىدى، ئۇنىڭدىن ياخشىلىققا ئېرىشتى، دېدى. (ئاندىن) مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كەلدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدا بىر ئايال ۋە كىچىك بالىلار بار ئىدى. ئۇلارنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن تۇغقانچىلىقى بار ئىدى. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ پادىشاھ كىسرا ۋە قەيسەرگە ئوخشىمايدىغانلىقىنى ھېس قىلدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى ئەدى! "لائىلاھە ئىللەللاھ" (يەنى الله تىن باشقا ئىلاھ يوق) دېيىشتىن سېنى نېمە توستى؟ الله تائالادىن باشقا ئىلاھ بارمۇ؟ "الله ئەكبەر" (يەنى الله ھەممىدىن بۈيۈك) دېيىشتىن سېنى نېمە توستى؟ الله دىن بۈيۈك نەرسىمۇ بارمۇ؟» دەپ سورىدى. ئەدى ئىبنى ھاتەم مەن ئىسلام دىنىغا كىردىم ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ چىرايىدىن ئۇنىڭ خۇرسەن بولغانلىقىنى كۆردۈم، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله نىڭ غەزىپىگە ئۇچراپ كەتكەنلەر يەھۇدىيلاردۇر. توغرا يولدىن ئېزىپ كەتكەنلەر خرىستىئانلاردۇر» دېدى.

زەيد ئىبنى ئەمر ئىبنى نەفىلدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئۇ ۋە ئۇنىڭ بىر تۈركۈم ھەمراھلىرى ھەق دىنىنى ئىزدەپ شام دىيارىغا بارغان چاغدا، ئۇنىڭغا يەھۇدىيلار: سەن الله نىڭ غەزىپىگە ئۇچرىمىغىچە يەھۇدىي دىنىغا كىرەلمەيسەن، دېدى. ئۇ: مەن الله نىڭ غەزىپىدىن بەك قاچىمەن، دېدى. ئۇنىڭغا خرىستىئانلار سەن الله نىڭ يامان كۆرىشىگە ئۇچرىمىغىچە خرىستىئان دىنىغا كىرەلمەيسەن، دېدى. ئۇ: مەن ئۇ دىنغا كىرمەيمەن، دەپ ئۇلارنىڭ تەلىۋىنى رەت قىلىپ، ئۆزىنىڭ بۇتقا چوقۇنۇش ۋە مۇشرىكلارنىڭ ئېتىقاتلىرىدىنمۇ يىراقلاشتى. ئەمما ئۇنىڭ ھەمراھلىرى خرىستىئان دىنىغا كىردى. چۈنكى، ئۇلار شۇ ۋاقىتتا خرىستىئان دىنىنى يەھۇدىي دىنىغا قارىغاندا ھەقىقەتكە يېقىن كۆرگەن ئىدى. خرىستىئان بولغانلارنىڭ ئىچىدە ۋەرەقە ئىبنى نەۋفەلمۇ بار ئىدى. نەتىجىدە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولغاندىن كېيىن الله ئۇنى ھىدايەت قىلدى. ئۇ، الله نىڭ چۈشۈرگەن ۋەھيىسىگە ئىمان كەلتۈردى.

## سۈرە "فاتىھە" ئۆز ئىچىگە ئالغان مەزمۇنلار توغرىسىدا

يەتتە ئايەتتىن تەركىب تاپقان بۇ ئۇلۇغ سۈرە الله نىڭ كاتتا سۈپەتلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بولۇپ، الله نىڭ گۈزەل ئىسىملىرىنى ئاتاش بىلەن الله نى مەدھىيىلەش، ئۇلۇغلاش ۋە قىيامەت كۈنىنى ئەسلىتىش بىلەن بىرگە، الله بەندىلىرىنىڭ ھاجەتلىرىنى پەقەت ئۆزىدىنلا تىلەشكە، الله تائالاغىلا يېلىنىشقا، ئۆزىنىڭ ئەقلىي ۋە جىسمانىي كۈچ ـ قۇۋۋىتىگە كۆرەڭلەپ كەتمەي، ئاجىزلىقىنى الله نىڭ ئالدىدا ئېتىراپ قىلىشقا، ئىبادەتنى ئۇنىڭغىلا خالىس قىلىشقا، ئۇنىڭ ئۇلۇھىيەت سۈپىتىنى بىر دەپ تونۇشقا، ئۇنىڭ شېرىكى ياكى ئوخشىشى بولۇپ قېلىشىدىن ئۇنى پاك دەپ بىلىپ، قىيامەت كۈنىدە پەيغەمبەرلەر ۋە پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەگەشكۈچىلىرى، شېھىتلار، تەقۋادار كىشىلەر بىلەن جەننەتلەردە بىللە بولۇشقا يەتكۈزىدىغان توغرا دىنغا باشلاپ قويۇشىنى ئۆتۈنۈپ سوراش قاتارلىق نۇرغۇن مەزمۇنلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. شۇنداقلا قىيامەت كۈنىدە ياخشى ئىش قىلغان ئادەملەر بىلەن بىللە بولۇش ئۈچۈن ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا رىغبەتلەندۈرۈشنى، يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلاردىن ئىبارەت ئازغۇنلۇق يولىدا ماڭغان كىشىلەر بىلەن قىيامەت كۈنى بىللە بولۇپ قالماسلىق ئۈچۈن يامان يوللاردىن ئاگاھلاندۇرۇشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

## ﴿ أَنۡعَمۡتَ ﴾ دېگەن سۆزدە "سەن ئىنئام قىلدىڭ" دەپ ئىنئام قىلىشنى اللہ تائالاغا خاس قىلىش، ﴿ وَلَا ٱلضَّآلِّينَ ﴾ دېگەن سۆزدە ئازدۇرۇۋېتىشنى اللہ تائالا غا خاس قىلماسلىق ۋە قەدەرىيەچىلەرگە بېرىلگەن رەددىيە توغرىسىدا

اللہ تائالا ﴿**سەن ئىنئام قىلغانلارنىڭ يولىغا (باشلىغىن)**﴾ دېگەن ئايەتتە، ئىنئام قىلىشنى ئۆزىگە خاس قىلىش ۋە يەھۇدىيلارغا غەزەپ قىلغان زات اللہ بولسىمۇ ﴿**غەزەپكە ئۇچراپ كەتكەنلەرنىڭ**﴾ دېگەن ئايەتتە ئۆزىنىڭ غەزەپ قىلغانلىقىنى كەلتۈرمەي، «غەزەپكە ئۇچراپ كەتكەنلەر» دەپ سۆزنى ئىگىسىز كەلتۈرگەنلىكى نېمە دېگەن يۈكسەك ماھىرلىق ـ ھە!

اللہ نىڭ يەھۇدىيلارغا غەزەپ قىلغانلىقىنىڭ دەلىلى شۇكى: ﴿اللەنىڭ غەزىپىگە ئۇچرىغان قەۋمنى ئۇلارنىڭ دوست تۇتقانلىقىنى كۆرمىدىڭمۇ؟﴾[1].

شۇنىڭدەك، ھەقىقەتتە خرىستىئانلارنى ئازدۇرىۋەتكەن زات اللہ بولسىمۇ ئېزىپ كەتكەنلىكىنى ئۇلارغا خاس قىلىپ ﴿**ئېزىپ كەتكەنلەر**﴾ دەپ بايان قىلىشىمۇ اللہ نىڭ ئايەتلەرنىڭ مەنىسىنى يۈكسەك ماھىرلىق بىلەن بايان قىلغۇچى ئىكەنلىكىنىڭ يەنە بىر ئىسپاتىدۇر. توغرا يولغا باشلاش ياكى ئۇنىڭدىن ئازدۇرۇۋېتىش اللہ تائالانىڭ قولىدا ئىكەنلىكىنىڭ دەلىلى تۆۋەندىكى ئايەتلەردۇر.

اللہ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿كىمنىكى اللہ ھىدايەت قىلىدىكەن، ئۇ (ھەقىقىي) ھىدايەت تاپقۇچىدۇر، كىمنىكى (قىلغان يامان ئەمەلى تۈپەيلىدىن) اللہ ئازدۇرىدىكەن، ئۇنىڭغا يول كۆرسەتكۈچى دوستنى ھەرگىز تاپالمايسەن﴾[2].

اللہ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿اللہ ئازدۇرغان كىشىنى ھىدايەت قىلغۇچى بولمايدۇ، اللہ ئۇلارنى گۇمراھلىقلىرىدا قويۇپ بېرىدۇكى، ئۇلار تېڭىرقاپ يۈرىدۇ﴾[3].

بۇ ئايەت ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ئايەتلەردە اللہ نىڭ توغرا يولغا باشلىغۇچى ياكى ئۇنىڭدىن ئازدۇرغۇچى زات ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىدۇ. شۇڭلاشقا بۇ يەردە قەدەرىيەچىلەر[4] پىرقىسىنىڭ ھەممە ئىنسانلار توغرا يولنى ياكى ئازغۇنلۇق يولىنى ئۆزى تاللايدۇ. ياخشى يولنى ياكى يامان يولنى تاللاش ئىنسانلارنىڭ خاھىشىدۇر. بۇ ھەرگىزمۇ اللہ تەرىپىدىن بولمايدۇ دېگەن خاتا ئەقىدىسىدەك ئەمەس. بۇ پىرقىدىكىلەر ئۆزلىرىنىڭ بۇ خاتا ئەقىدىسىگە قۇرئاننىڭ ئىچىدىكى كۆپ خىل مەنىلەرنى بېرىش ئېھتىماللىقى بولغان مۇتەشابىھ ئايەتلەرنى دەلىل كەلتۈرىدۇ. ئۆزلىرى ئۇچۇن رەددىيە بېرىلگەن ئوچۇق ئايەتلەرنى قويۇپ قويىدۇ. ھەقىقەتنى ئىزدىمەيدىغان ئازغۇن ئادەملەرلا مۇشۇنداق قىلىدۇ.

ھەدىستە مۇنداق دېيىلگەن: « سىلەر قۇرئاننىڭ ئىچىدىكى كۆپ خىل مەنىلەرنى بېرىش ئېھتىماللىقى بولغان ئايەتلەرگە ئېسىلىۋالغان ئادەملەرنى كۆرسەڭلار، ئۇلار اللہ تائالانىڭ تۆۋەندىكى ئايەتتە ﴿ئۇلارنىڭ دىللىرىدا كېسەل بار﴾[5] دەپ ئاتالغان ئادەملەردۇر. سىلەر ئۇلاردىن ھەزەر ئەيلەڭلار ».

---

[1] سۈرە مۇجادەلە 14 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە كەھف 17 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە ئەئراف 186 ـ ئايەت.
[4] مۇسۇلمانلار ئىچىدىكى قازا ۋەقەدەرنى ئىنكار قىلىدىغان، ئىراقتىن چىققان بىر تائىپە.
[5] سۈرە بەقەرە 10 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

اﷲ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿دىللىرىدا ئەگرىلىك بار (يەنى گۇمراھلىققا مايىل) كىشىلەر پىتنە قوزغاش ۋە ئۆز رايى بويىچە مەنە بېرىش ئۈچۈن، مۇتەشابىھ ئايەتلەرگە ئەگىشىدۇ (يەنى مۇتەشابىھ ئايەتلەرنى ئۆز نەپسى خاھىشى بويىچە چۈشەندۈرىدۇ)﴾[1].

اﷲ تائالاغا شۈكرى قۇرئاندا ھەقىقەتتىن چەتنىگەن كىشىلەر ئىزدەيدىغان دەلىل ـ پاكىتلار يوق. چۈنكى، قۇرئان ھەق بىلەن باتىلنى، توغرا يول بىلەن ئازغۇنلۇق يولىنى ئايرىش ئۈچۈن چۈشۈرۈلگەن. قۇرئاندا بىر ـ بىرىگە زىت كېلىدىغان ئايەتلەرمۇ يوقتۇر. چۈنكى، ئۇ ھەممە ئىشنى ھېكمەت بىلەن قىلغۇچى، بارلىق مەۋجۇداتلار تەرىپىدىن مەدھىيە ئوقۇلىدىغان اﷲ تەرىپىدىن چۈشۈرۈلگەندۇر.

## سۈرە ”فاتىھە“ ئوقۇلۇپ بولغاندا ”ئامىن“ دېيىش توغرىسىدا

سۈرە ”فاتىھە“ نى ئۆزى ئوقۇماي باشقىلارنىڭ ئوقۇغىنىنى ئاڭلىغان كىشىنىڭ ”فاتىھە“ نىڭ ئاخىرىدا ”ئامىن“ دېيىشى مۇستەھەبتۇر. ”ئامىن“ دېگەننىڭ مەنىسى تىلەك ـ مەقسەتلىرىمىزنى ئىجابەت قىلغىن دېگەنلىكتۇر. ”فاتىھە“ نىڭ ئاخىرىدا ”ئامىن“ دېيىشنىڭ مۇستەھەب ئىكەنلىكىنىڭ دەلىلى ئىمام ئەھمەد، ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزى قاتارلىقلارنىڭ ۋائىل ئىبنى ھەجەردىن رىۋايەت قىلغان ھەدىسىدۇر. ئۇ مۇنداق دېدى: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ﴿ غَيۡرِ ٱلۡمَغۡضُوبِ عَلَيۡهِمۡ وَلَا ٱلضَّآلِّينَ ﴾ نى ئوقۇپ بولۇپ، سوزۇپ ”ئامىن“ دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم. يەنە بىر ھەدىستە «”ئامىن“ دېگەندە ئاۋازىنى يۇقىرى كۆتۈرۈپ دېدى» دېيىلگەن.

ئەبۇھۇرەيرە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ﴿ غَيۡرِ ٱلۡمَغۡضُوبِ عَلَيۡهِمۡ وَلَا ٱلضَّآلِّينَ ﴾ نى ئوقۇسا، بىرىنچى سەپتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدىكى كىشى ئاڭلىغۇدەك قىلىپ ”ئامىن“ نى ئۇنلۇك دەيتتى، دەيدۇ. ”ئامىن“ دېگەن ئاۋاز بىلەن مەسچىت تىترەپ كېتەتتى، دېگەنلەرمۇ بار[2].

بىلال رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئى اﷲ نىڭ پەيغەمبىرى! ”ئامىن“ نى مەندىن بۇرۇن دەۋالمىغىن، دېگەنلىكىمۇ رىۋايەت قىلىنغان.

ئەبۇنەسرىل قۇشەيرى، ھەسەن ۋە جەئفەر سادىق قاتارلىقلارنىڭ ”ئامىن“ دېگەندە سۆز ئىچىدىكى ”م“ نى ئىككى قېتىم ئوقۇغانلىقىنى دەلىل كەلتۈردى.

نامازنىڭ سىرتىدىكى ئادەملەرگە ”ئامىن“ نى دېيىش مۇستەھەبتۇر. ناماز ئوقۇغان كىشىگە ئۇ كىشى مەيلى يالغۇز ناماز ئوقۇغان بولسۇن، ياكى ئىمام بولسۇن. ۋە ياكى ئىمامغا ئىقتىدا قىلىپ ناماز ئوقۇغان بولسۇن ”ئامىن“ نى دېيىش سۈننەتتۇر. بۇنىڭ دەلىلى ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن رىۋايەت قىلغان تۆۋەندىكى ھەدىسىدۇر: «ئىمام ”ئامىن“ دېسە، سىلەرمۇ ”ئامىن“ دەڭلار. بىر كىشىنىڭ ”ئامىن“ دېگەنلىكى پەرىشتىلەرنىڭ ”ئامىن“ دېگەنلىكىگە ئۇدۇل كەلسە ئۇ كىشىنىڭ ئىلگىرى قىلغان گۇناھلىرى كەچۈرۈلىدۇ».

ئىمام مۇسلىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بىرىڭلار نامازدا ”ئامىن“ دېسە، پەرىشتىلەر ئاسماندا ”ئامىن“ دېسە، ئىككىسىنىڭ بىرىنىڭ ”ئامىن“ دېگەنلىكى

---

[1] سۈرە ئال ئىمران 7 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] ھەنەفىي ۋە مالىكىي مەزھىبىدە ”ئامىين“ نى ئىچىدە دەيدۇ. بۇلارنىڭ دەلىلى ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇدنىڭ: ئىمام ئىچىدە دەيدىغان تۆت نەرسە بار؛ ئەئۇزۇ بىللاھى مىنەششەيتانىر رەجىم، بىسمىللاھىر رەھمانىر رەھىم، ئامىين ۋە رەببەنا لەكەلھەمدۇ قاتارلىقلار، دېگەن سۆزىدۇر. شۇڭا بۇ توغرۇلۇق مۇسۇلمانلار ئىچىدە زىددىيەتلىشىشنىڭ ياكى ئۆز ئارا كەمسىتىشنىڭ ھاجىتى يوق. ت.

يەنە بىرىنىڭ ”ئامىن“ دېگەنلىكىگە ئۇدۇل كەلسە، ”ئامىن“ دېگەنلىك بىلەن ئۇ كىشىنىڭ ئىلگىرى قىلغان گۇناھلىرى كەچۈرۈلىدۇ». ئۇنىڭ ”ئامىن“ دېگەنلىكى پەرىشتىلەرنىڭ ”ئامىن“ دېگەنلىكىگە ئۇدۇل كەلسە دېگەنلىك ”ئامىن“ دېگەن ۋاقىت ئۇدۇل ياكى ئىجابەت قىلىنىشتا ۋە ياكى ئىخلاس بىلەن دېيىشتە ئۇدۇل كەلسە، دېگەنلىكتۇر.

ئىمام مۇسلىم كىتابىدا ئەبۇمۇسانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئىمام﴿ وَلَا ٱلضَّآلِّينَ ﴾ دېسە، سىلەر ”ئامىن“ دەڭلار، الله سىلەرنىڭ تىلەكلىرىڭلارنى ئىجابەت قىلىدۇ».

ئىمام تىرمىزى: ”ئامىن“ دېگەننىڭ مەنىسى بىزنىڭ ئۈمىدىمىزنى يەردە قويمىساڭ دېگەنلىك بولىدۇ، دەيدۇ. شۇنداقلا كۆپ ساندىكى ئالىملار ئۇنىڭ مەنىسىنى: ئى الله! بىزنىڭ تىلەك ـ مەقسەتلىرىمىزنى ئىجابەت قىلغىن! دېگەنلىك بولىدۇ، دەيدۇ.

الله تائالانىڭ مەرھەمىتى بىلەن سۈرە فاتىھەنىڭ تەپسىرى تۈگىدى.

مەدىنىدە نازىل بولغان | سۈرە بەقەرە | 286 ئايەت

## سۈرە بەقەرەنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

ئىمام ئەھمەد، مۇسلىم، تىرمىزى ۋە نەسەئى قاتارلىقلار ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «سىلەر ئۆيۈڭلارنى قەبرىستانلىق قىلىۋالماڭلار! سۈرە بەقەرەنى ئوقۇڭلار. چۈنكى، سۈرە بەقەرە ئوقۇلۇپ تۇرغان ئۆيگە شەيتان كىرمەيدۇ».

ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: «شۈبھىسىزكى سۈرە بەقەرە ئاڭلىنىپ تۇرغان ئۆيدىن شەيتان قاچىدۇ».

ئىمام دارىمىي ئۆزىنىڭ كىتابىدا ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «سۈرە بەقەرە ئوقۇلۇپ تۇرىدىغان ئۆيدىن شەيتان ئوسۇرغان پېتى چىقىپ كېتىدۇ».

يەنە ئىمام دارىمىي، ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «كېچىدە سۈرە بەقەرەنىڭ بېشىدىن تۆت ئايەت، ئايەتۇلكۇرسى، ئۇنىڭدىن كېيىنكى ئىككى ئايەت ۋە سۈرە بەقەرەنىڭ ئاخىرىدىن ئۈچ ئايەت بولۇپ جەمئىي ئون ئايەت، ئوقۇغان ئادەمنىڭ ئۆيىگە شۇ كېچە شەيتان كىرمەيدۇ».

يەنە بىر رىۋايەتتە: «شۇ كۈنى ئۇ ئادەمگە ۋە ئۇنىڭ بالا ـ چاقىلىرىغا شەيتان يېقىنلىشالمايدۇ ۋە ئۇ ئادەم يامان كۆرىدىغان بىرەر ئىش يۈز بەرمەيدۇ». مۇشۇ ئون ئايەت جىن چاپلىشىۋالغان كىشىگە ئوقۇلسا، ئۇ كىشى ئويغىنىپ كېتىدۇ.

سەھل ئىبنى سەئىد پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «شەكسىز، ھەممە نەرسىنىڭ يۇقىرى نۇقتىسى بولىدۇ، شۈبھىسىزكى قۇرئاننىڭ يۇقىرى نۇقتىسى سۈرە بەقەرەدۇر. سۈرە بەقەرەنى كېچىدە ئوقۇغان ئادەمنىڭ ئۆيىگە ئۈچ كېچىگىچە شەيتان كىرمەيدۇ. سۈرە بەقەرەنى كۈندۈزى ئوقۇغان ئادەمنىڭ ئۆيىگە ئۈچ كۈنگىچە شەيتان كىرمەيدۇ».

ئىمام تىرمىزى، نەسەئى ۋە ئىبنى ماجە قاتارلىقلار ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سانى ئاز بىر قوشۇننى بىر يەرگە ئەۋەتمەكچى بولۇپ تەييارلىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قوشۇندىكى ئادەملەرنىڭ ئىچىدىن ھەر بىر ئادەمنىڭ قۇرئاندىن قانچىلىك يادلىغانلىقىنى بىلمەكچى بولۇپ ئۇلارنى بىر ـ بىرلەپ قۇرئاننى ئوقۇتۇپ ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ئەڭ ياش بىرسىنىڭ قېشىغا كەلدى ـ دە، ئى پالانى! سەن قۇرئاننى قانچىلىك

يادقا ئالدىڭ؟ دەپ سورىدى. ئۇ ياش: مەن ماۋۇ ماۋۇ سۈرىلەرنى ۋە سۈرە بەقەرەنى يادقا ئالدىم، دەپ جاۋاب بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەن سۈرە بەقەرەنى راستىنلا يادقا ئالدىڭمۇ؟» دەپ سورىدى. ئۇ ياش: شۇنداق، دەپ جاۋاب بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «(ئۇنداق بولسا) سەن بۇ قوشۇننىڭ باشلىقى بولغىن» دېدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ھۆرمەتكە سازاۋەر بىرسى، اللہ نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، مەن سۈرە بەقەرە ئۆز ئىچىگە ئالغان مەزمۇنلاردا تەكىتلەنگەن ئىشلارنىڭ ھۆددىسىدىن چىقالماي قېلىشتىن قورقۇپ ئۇنى ئۆگەنمىگەن ئىدىم، دېدى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەر قۇرئاننى ئۆگىنىڭلار ۋە ئوقۇپ تۇرۇڭلار، قۇرئاننى ئۆگەنگەن، ئوقۇپ تۇرغان، ئۇنىڭغا ئەمەل قىلغان كىشى، پۇرىقى ئەتراپقا تاراپ تۇرىدىغان ئىپار قاچىلانغان قۇتىغا ئوخشايدۇ[1]. قۇرئاننى ئۆگىنىپ، ئۇنىڭغا ئەمەل قىلمىغان كىشى ئىپارنى قاچىلاپ ئاغزىنى چىڭ ئېتىپ قويغان قۇتىغا ئوخشايدۇ» دېدى[2].

ئىمام بۇخارى، سەئىد ئىبنى ھۇزەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۇ بىر كېچىسى ئېتىنى يېنىغا باغلاپ قويۇپ، نامازدا سۈرە بەقەرەنى ئوقۇۋاتقان ئىدى، تويۇقسىز ئېتى چۆچۈلەپ كەتتى. ئۇ سۈرە بەقەرەنى ئوقۇشتىن توختىغان ئىدى، ئېتىمۇ چۆچۈلەشتىن توختىدى. ئۇ يەنە سۈرە بەقەرەنى ئوقۇشقا باشلىغان ئىدى، ئۇنىڭ ئېتى يەنە چۆچۈلەشكە باشلىدى. ئاندىن ئۇ سۈرە بەقەرەنى ئوقۇشتىن توختىدى، ئاتمۇ چۆچۈلەشتىن توختىدى. ئاندىن ئۇ سۈرە بەقەرەنى ئوقۇشقا باشلىغان ئىدى، ئاتمۇ چۆچۈلەشكە باشلىدى. ئۇنىڭ يەھيا ئىسىملىك بالىسى ئاتقا يېقىن يەردە ئىدى، ئۇ ئاتنىڭ بالىسىغا زىيان يەتكۈزۈپ قويۇشىدىن قورقۇپ، (نامازنى) ئاخىرلاشتۇرۇپ، بالىسىنى سەل يىراققىراق يۆتكەپ قويىدى ـ دە، بېشىنى كۆتۈرۈپ ئاسمانغا قارىدى. (يەنە بىر رىۋايەتتە ئىچىدە چىراقلاردەك بىر نەرسە پارقىراپ تۇرىدىغان بۇلۇتلار ئاسماندا پەيدا بولۇپ قاپتۇ. ئاندىن ئۇ بۇلۇتلار ھەتتا ئۇ كۆرەلمىگۇدەك دەرىجىدە يۇقىرىغا ئۆرلەپ كېتىپتۇ). ئۇ ئەتىسى كېچىدە يۈز بەرگەن ئىشلارنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا سۆزلەپ بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى ئىبنى ھۇزەيرە! سۈرە بەقەرەنى ئوقۇشنى داۋاملاشتۇرىۋەرگەن بولساڭ بولاتتى» دېدى. ئىبنى ھۇزەير: «ئى اللہ نىڭ پەيغەمبىرى! ئوغلۇم يەھيا ئاتقا يېقىن يەردە ئىدى. مەن ئاتنىڭ ئۇنى دەسسىۋېتىشىدىن قورقتۇم. مەن يەھيانى يىراققىراق يۆتكەپ قويۇپ بېشىمنى كۆتۈرۈپ ئاسمانغا قارىسام، ئىچىدە چىراقلاردەك بىر نەرسە پارقىراپ تۇرىدىغان بۇلۇتلار ئاسماندا پەيدا بولۇپ قاپتۇ. ئاندىن ئۇ بۇلۇتلار ھەتتا مەن ئۇلارنى كۆرەلمىگۇدەك دەرىجىدە ئۆرلەپ كەتتى» دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭدىن: «ئۇ بۇلۇتلارنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى بىلەمسەن؟» دەپ سورىدى. ئىبنى ھۇزەيرە: «ياق» دەپ جاۋاب بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «ئۇ (بۇلۇتلار) بولسا سېنىڭ ئاۋازىڭنى تىڭشاش ئۈچۈن ساڭا يېقىنلاشقان پەرىشتىلەردۇر، ئەگەر سۈرە بەقەرەنى ئوقۇشنى داۋاملاشتۇرىۋەرگەن بولساڭ، پەرىشتىلەر كىشىلەردىن ئۈزلىرىنى دالدىغا ئالالماي، كىشىلەر ئۇلارنى ئاشكارا كۆرگەن ھالەتتە تاڭ ئاتقان بولاتتى».

---

[1] ئىپار قاچىلانغان قۇتىمۇ كىشىلەرگە خۇش پۇراق بەرگەندەك، قۇرئاننى ئۆگىنىپ ئۇنى ئۆزگىگە ئۆزلەشتۈرگەن ئادەممۇ كىشىلەر ئارىسىدا ياخشى ئىشلارنى ئومۇملاشتۇرىدۇ.
[2] شۇ قۇتىنىڭ ئىچىدىكى ئىپارمۇ كىشىلەرگە ھېچ قانداق پۇراق بەرمىگەندەك، قۇرئاننى ئۆگىنىپ ئۇنىڭغا ئەمەل قىلمىغان ئادەممۇ، باشقا كىشىلەرگە ۋە جەمئىيەتكە ھېچقانداق پايدا بەرمەيدۇ.

ئىمام ئەبۇئۇبەيد قاسىم ئىبنى سالامىۇ قۇرئاننىڭ پەزىلەتلىرى توغرىسىدا يازغان كىتابىدا مۇشۇ ھەدىسنى يۇقىرىقىغا ئوخشاش رىۋايەت قىلغان.

## سۈرە بەقەرە ۋە سۈرە ئال ئىمراننىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

ئىمام ئەھمەد، ئابدۇللاھ ئىبنى بۇرەيدىنىڭ ئاتىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدا ئولتۇرۇپ، ئۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «سۈرە بەقەرەنى ئۆگىنىڭلار، ئۇنى ئۆگىنىش بەرىكەتتۇر. ئۇنى ئۆگەنمەسلىك ھەسرەتتۇر. ئۇنى ئوقۇغان كىشىگە سېھىرگەرلەرنىڭ سېھىرلىرى تەسىر قىلالمايدۇ». پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئازراق توختىۋېلىپ، يەنە مۇنداق دېدى: «سىلەر سۈرە بەقەرە ۋە سۈرە ئال ئىمرانلارنى ئۆگىنىڭلار، شۈبھىسىزكى بۇ ئىككى سۈرە ئىككى نۇردۇر. بۇ ئىككى نۇر خۇددى ئىككى بۇلۇتتەك ياكى ئىككى سايىۋەندەك ياكى بىرسى بىرسىگە يېقىن تىزىلىپ ئۇچقان بىر توپ قۇشتەك بولۇپ، ئۇ ئىككى سۈرىنى ئۆگەنگەن كىشىگە قىيامەت كۈنى سايە تاشلايدۇ، قىيامەت كۈنى قەبرىلەر يېرىلغان ۋاقتىدا قۇرئان ئۇنىڭغا ئورۇق ئادەمگە ئوخشاش بولۇپ ئۇچراپ: سەن مېنى تونۇمىدىڭمۇ؟ دەپ سورايدۇ، ئۇ كىشى: مەن سېنى تونۇمىدىم دەپ جاۋاب بېرىدۇ. "قۇرئان"؛ مەن بولسام، مېنى ئوقۇيمەن دەپ سېنى كۈندۈزلىرى ئۇسسۇز، كېچىلىرى ئۇيقۇسىز قويغان ھەمراھىڭ قۇرئان بولىمەن، ھەممە تىجارەتچى ئۆزىنىڭ تىجارىتى بىلەن، سەنمۇ بۈگۈن ئۆزەڭنىڭ تىجارىتىڭ بىلەن بولىسەن دەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئىگىدارچىلىق ئۇنىڭ ئوڭ قولىغا، مەڭگۈ ھايات قېلىش ئۇنىڭ سول قولىغا بېرىلىدۇ. ئۇنىڭ بېشىغا ھۆرمەت تاجىسى كىيدۈرۈلىدۇ، ئۇنىڭ ئانىسى بىلەن ئاتىسىغا دۇنيادا تېپىلمايدىغان ئىككى قۇر كىيىم كىيدۈرۈلىدۇ. ئۇ ئىككىسى: بىزگە نېمە ئۈچۈن بۇ كىيىملەر كىيدۈرۈلدى؟ دەپ سورايدۇ. ئۇلارغا: سىلەرنىڭ پەرزەنتىڭلار قۇرئاننى ئۆگەنگەنلىكى ئۈچۈن بۇ كىيىم سىلەرگە مۇكاپات ئورنىدا كەيدۈرۈلدى دەپ جاۋاب بېرىلىدۇ. ئاندىن بالىغا: سەن قۇرئاننى ئوقۇغىن، سەن جەننەتنىڭ ئىچىدە يۇرگىن (سەن جەننەتنىڭ ئىچىدىكى ھۇجرىلارنىڭ قايسىسىنى خالىساڭ شۇنىڭغا كىرگىن) دېيىلىدۇ. ئۇ قۇرئاننى تېز ئوقۇسۇن، ياكى ئاستا ئوقۇسۇن، قۇرئاننى ئوقۇغان ۋاقتىدا جەننەتلەر ئىچىدە دەرىجىسى ئۆرلەپلا تۇرىدۇ».

يەنە مۇشۇ مەزمۇندا ئىمام ئەھمەد، ئەبۇئۇمامە باھىلىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: «سىلەر قۇرئاننى ئوقۇڭلار، چۈنكى، قۇرئاننى ئوقۇغان كىشىگە قۇرئان قىيامەت كۈنى شاپائەت قىلىدۇ[1]. سىلەر سۈرە بەقەرە ۋە سۈرە ئال ئىمراندىن ئىبارەت ئىككى نۇرنى ئوقۇڭلار، چۈنكى، ئۇ ئىككىسى خۇددى ئىككى بۇلۇتتەك ياكى ئىككى دانە سايىۋەندەك ۋە ياكى يېقىن تىزىلىپ ئۇچقان بىر توپ قۇشتەك بولۇپ كېلىپ، قۇرئان ئوقۇغان كىشى ئۈچۈن قىيامەت كۈنى داۋالىشىدۇ». ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «سىلەر سۈرە بەقەرەنى ئوقۇڭلار، ئۇنى ئوقۇش بەرىكەتتۇر. ئۇنى ئوقۇماي تاشلىۋېتىش ھەسرەتتۇر. ئۇنى ئوقۇغان كىشىگە سېھىرگەرلەرنىڭ (سېھىرلىرى) تەسىر قىلالمايدۇ».

ئىمام ئەھمەد يەنە مۇشۇ مەزمۇندا ناۋاس ئىبنى سەمئاننىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: «قىيامەت كۈنى قۇرئان ۋە

[1] قۇرئاننى ئۆگەنگەن ۋە ئوقۇغان كىشىگە شاپائەت قىلىپ، دوزاختا لايىق بولۇپ قالغان بولسا، جەننەتكە ئېلىپ چىقىدۇ.

ئۈنىڭغا ئەمەل قىلغان كىشىلەر كەلتۈرۈلىدۇ. ئۇ كىشىلەرنىڭ ئالدىغا سۈرە بەقەرە بىلەن سۈرە ئال ئىمران كېلىدۇ دەپ، ئاندىن ئۇ ئىككى سۈرىگە ئۈچ دانە مىسال كەلتۈرۈپ بەردى. مەن ئۇ مىساللارنى ئۇنتۇپ قالمىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مىسال كەلتۈرۈپ مۇنداق دېدى: «ئۇ ئىككى سۈرە (يەنى سۈرە بەقەرە ۋە سۈرە ئال ئىمران) ئىككى بۇلۇتتەك، ياكى ئوتتۇرىسى پارقىراپ تۇرىدىغان ئىككى قارا سايىۋەندەك ياكى يېقىن تىزىلىپ ئۇچقان بىر توپ قۇشلاردەك بولۇپ كېلىپ، ئۇنى ئوقۇغان كىشى ئۈچۈن (قىيامەت كۈنى) دەۋالىشىدۇ».

## سۈرە بەقەرەنىڭ مەدىنىدە چۈشكەنلىكىدە ئالىملارنىڭ ھېچقانداق ئىختىلاپى يوق ئىكەنلىكى توغرىسىدا

سۈرە بەقەرەنىڭ ﴿سىلەر شۇنداق بىر كۈندىن (يەنى قىيامەت كۈنىدىن) قورقۇڭلاركى، ئۇ كۈندە سىلەر الله نىڭ دەرگاھىغا قايتۇرۇلىسىلەر﴾[1] دېگەن ئايىتىدىن باشقا ئايەتلىرىنىڭ ھەممىسى مەدىنىدە چۈشكەن بولۇپ، بۇ ھەقتە ئالىملارنىڭ ھېچقانداق ئىختىلاپى يوق. بۇ مەدىنىدە چۈشكەن سۈرىلەرنىڭ ئىچىدىن تۇنجى بولۇپ چۈشكەن سۈرىدۇر. خالىد ئىبنى مەئدات سۈرە بەقەرەنى قۇرئاننىڭ چېدىرى دەپ ئاتايتتى[2].

بەزى ئالىملار سۈرە بەقەرەنى مىڭ خىل خەۋەر، مىڭ خىل بۇيرۇق ۋە مىڭ خىل يامان ئىشلاردىن توسايدىغان چەكلىمىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان دەيدۇ.

قۇرئاننىڭ ئايەتلىرى ئۈستىدە تەتقىق ئېلىپ بارىدىغان ئالىملار بۇ سۈرىنى 281 ئايەت، 6221 كەلىمە، 25500 ھەرىپتىن تەركىب تاپقان دەيدۇ.

ئىبنى جۇرەيج، ئەتادىن ئىبنى ئاباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «سۈرە بەقەرە مەدىنىدە چۈشكەن».

خۇسەيف، ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەيىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «سۈرە بەقەرە مەدىنىدە چۈشكەن».

شۇنىڭدەك بارلىق ئۆلىمالار ۋە تەپسىرشۇناسلار ئارىسىدا بۇ سۈرىنىڭ مەدىنىدە چۈشكەنلىكىدە ھېچقانداق ئىختىلاپ يوق. ئۇتبە ئىبنى مەردەۋەي، ئۇتبە ئىبنى مەرسەدنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلىرىنىڭ (بىر ئىشتا) كېچىككەنلىكلىرىنى كۆرۈپ، ئۇلارنى: «ئى سۈرە بەقەرەنىڭ ئىگىلىرى!» دەپ چاقىردى. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شۇنداق دەپ چاقىرغانلىقىنى ھۇنەيىن غازىتى كۈنىدە بولغانمىكىن دەپ گۇمان قىلىمەن. ھۇنەيىن غازىتى كۈنى مۇسۇلمانلار كاپىرلارنىڭ تويۇقسىز بەرگەن زەربىسىدىن ئالاقزادە بولۇپ ئارقىغا قاراپ قاچقاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاباسنى ئۇلارنى چاقىرىشقا بۇيرۇدى. ئاباس ئۇلارنى روھلاندۇرۇش ئۈچۈن: «ئى دەرەخنىڭ ئىگىلىرى! (يەنى دەرەخنىڭ ئاستىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا رىزۋان[3] بەيئىتىنى بەرگەن كىشىلەر!». يەنە بىر رىۋايەتتە: «ئى سۈرە بەقەرەنىڭ ئىگىلىرى!» دەپ چاقىردى، شۇنىڭ بىلەن ئۇلار تەرەپ ـ تەرەپتىن كېلىشكە باشلىدى.

---

(1) سۈرە بەقەرە 281 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
(2) بۇنىڭدىن بۇ سۈرىنىڭ مەنىسى چوڭقۇر ۋە مەزمۇنى مول دېگەنلىك بولۇشى مۇمكىن
(3) الله نىڭ رىزالىقىغا ئېرىشكەن بەيئەت.

ياماـمە كۆنـدىمـۇ مۇسـەيلـمە كـەززابنىڭ[1] ئـادەملىرى بىلـەن بولغـان جەڭـدە بـۇ ئـىش قايتـا تەكرارلانـدى. شـۇ كۈنـى سـاھابىلار ھـەنىق قەبىلىســدىن بولغـان مۇسـەيلىمەنىڭ ئەسـكەرلىرىنىڭ جىقلىقىدىن قورقۇپ قېچىشقا باشلايدۇ، الله ئۇلارغا جەڭدە غەلىبە ئاتا قىلغانغا قەدەر مۇھاجىرلار ۋە ئەنسـارىلار بىـر ـ بىرىنـى: « ھـەي سـۈرە بەقـەرەنىڭ ئـىگـىلىرى! » دەپ چاقىرىشـقا باشـلايدۇ. (الله پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرىدىن رازى بولسۇن!)

بِسْمِ اللَّهِ الرَّحْمَٰنِ الرَّحِيمِ

الٓمٓ ﴿١﴾

**ناھايىتى مېھرىبان ۋە شەپقەتلىك الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.**

***ئەلىف، لام، مىم***[1].

## سۈرىنىڭ بېشىدا كەلگەن ﴿أ - حم - ن - ق﴾ دەك ئۈزۈپ ئوقۇلىدىغان ئېلىپبە ھەرپلىرى توغرىسىدا

قـۇرئاننىڭ ئـىچـىدىكى سـۈرىلەرنىڭ بېشـىدا كەلـگـەن (**أ - حــم - ن - ق**) دېگـەن ئـۈزۈپ ئوقۇلىدىغان ئېلىپبە ھەرپلىرىنىڭ مەنىلىرىنى الله دىن باشقا ھېچكىم بىلمەيدۇ.

ئـالىملارنىـڭ بـۇ ھەرپـلەر توغرىســدا ھـەر خىـل كـۆز قاراشـلىرى بـار. بـۇلارنىڭ بـەزىلىرى بـۇ ھەرپلەرنى سۈرىلەرنىڭ ئـىسمىلىرى دەيدۇ. بەزىلىرى بولسا الله بۇ ھەرپلەر بىلەن سۈرىلەرنى باشلىغان، دېمەك بۇ ھەرپلەر سۈرىلەرنىڭ باشلانمىسى دەيدۇ.

سۈرىلەرنىڭ بېشىدا كەلگەن ھەممە ھەرپلەرنىڭ سانى ئون تۆتتۇر. ئۇ ھەرپلەر "**ا، ل، م، ص، ر، ك، ه-، ي، ع، ط، س، ح، ق، ف**" دىن ئىبارەتتۇر.

بۇ ھەرپلەر ئەرەب تىلى ھەرپلىرىنىڭ بىر قىسمىنى ئىگەللەيدۇ. ئۇلار ئەرەب تىلىنىڭ ئىچىدىكى ھـەر تۈرلـۈك، يـۇقىرى ـ تـۆۋەن، ئۇرغۇلـۇق ـ ئۇرغۇسـىز، جـاراڭلىق ـ جاراڭسـىز ئـاۋازلار بىلـەن ئوقۇلىدىغان بارلىق تىل تاۋۇشلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان. بەزى ئـالىملار الله تائالانىڭ بۇ ھەرپلەرنى ھېكمەت بىلەن چۈشۈرگەنلىكىنى بايان قىلىشىدۇ. ئالىملار بۇ ھەقتە مۇئەييەن بىر پىكىرگە كېلەلمىدى. بۇنىڭدا كىمنىڭ دەلىلى توغرا بولسا، شۇنىڭغا ئەگىشىش كېرەك. ئەگەر دەلىلى بولمىسا ئۆز ئالدىغا مەنە ئېيتىش توغرا ئەمەس.

## بۇ ھەرپلەرنىڭ "قۇرئان" نىڭ مۆجىزىلىك كىتاب ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىغانلىقى توغرىسىدا

بـۇ ھەرپـلەر "قۇرئان" نـىڭ مـۆجىزە كىتـاب ئـىكـەنلىكىنى ئۇقتۇرىـدۇ. ئـۇلارنىڭ "قۇرئان" نـىڭ مـۆجىزە ئـىكـەنلىكىنى بىلدۈرۈشى، "قـۇرئان" نـىڭ مۇشـۇ ھەرپـلەردىن پـۈتۈپ چىققانلىقى ئۈچـۈنـدۇر.

[1] مۇسـەيلىمە پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالام ھايـات ۋاقتـىدا پـەيغەمبەرلىكنى دەۋا قىلغـان يالغانچىلارنـىڭ بىرسـى بولـۇپ، پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالام الله نـىڭ دەرگـاھىغا كەتكەنـدىن كـېيىن ئـەبا بـەكرى سـىددىقنىڭ خەلىپىـلىك زامانىـسىغا كەلگـەندە مۇسـۇلمانلار بىلـەن مۇسـەيلىمەنىڭ ئوتتۇرىسـىدا قـاتتىق جەڭ بولۇپ،مۇسەيلىمە شۇ جەڭدە ئۆلتۈرۈلدى. جەڭنىڭ ياماما دېگەن يەردە بولغانلىقى ئۈچۈن، بۇ جەڭ ياماما كۈنى دەپ ئاتالغان.

"قۇرئان" اللە نىڭ سۆزى ئىكەنلىكىگە ئىشەنمىگەن ئەرەبلەرنىڭ ئىچىدىن چىققان كاپىرلارغا، ئى كاپىرلار! سىلەر بۇ ھەرپلەرنى بىلىسىلەر، ئەگەر، "قۇرئان" نى اللە چۈشۈرمەي مۇھەممەد ئۆزى توقۇپ چىققان دېمەكچى بولساڭلار، سىلەر ئۇ ھەرپلەرنى بىلىسىلەر، شۇڭا سىلەر قۇرئاننىڭ ئىچىدىكى ئەڭ قىسقا بىرەر سۈرە بولسىمۇ كەلتۈرۈپ باقمامسىلەر دەپ كاپىر قەۋمگە جەڭ ئېلان قىلغانلىقتۇر. بۇ ھەرپلەر مۇشۇ مەنىنى بىلدۈرىدۇ دېيىش قۇرئاننىڭ ئايەتلىرىنى تەپسىر قىلىدىغان كۆپلىگەن ئاتاقلىق ئالىملارنىڭ ئورتاق كۆز قارىشىدۇر.

بۇ ھەرپلەر: ﴿الم ذَلِكَ الْكِتَابُ لاَ رَيْبَ فِيهِ﴾، ﴿الم اللّهُ لا إِلَهَ إِلاَّ هُوَ الْحَيُّ الْقَيُّومُ﴾، ﴿المص كِتَابٌ أُنزِلَ إِلَيْكَ﴾، ﴿الر تِلْكَ آيَاتُ الْكِتَابِ الْحَكِيمِ﴾، ﴿كهيعص ذِكْرُ رَحْمَةِ رَبِّكَ عَبْدَهُ زَكَرِيَّا﴾، ﴿يس وَالْقُرْآنِ الْحَكِيمِ﴾، ﴿حم تَنزِيلُ الْكِتَابِ مِنَ اللَّهِ الْعَزِيزِ الْحَكِيمِ﴾، ﴿ق وَالْقُرْآنِ الْمَجِيدِ﴾[1] كە ئوخشاش قاتارلىق 29 سۈرىنىڭ بېشىدا كېلىدۇ.

* * * * * * *

ذَٰلِكَ ٱلۡكِتَٰبُ لَا رَيۡبَۛ فِيهِۛ هُدٗى لِّلۡمُتَّقِينَ ﴿٢﴾

*بۇ كىتابتا (يەنى قۇرئاندا) ھېچ شەك يوق، (ئۇ) تەقۋادارلارغا يېتەكچىدۇر*[2].

## قۇرئاندا ھېچقانداق شەكنىڭ يوقلۇقى توغرىسىدا

سۇددى ﴿بۇ كىتابتا (يەنى قۇرئاندا) ھېچ شەك يوق﴾ دېگەن ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەبۇمالىك، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما، ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋە بىر تۈركۈم ساھابىلەرنىڭ: «قۇرئاننىڭ اللە تائالا تەرىپىدىن چۈشكەنلىكىدە ھېچقانداق شەك يوق» دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلغان.

ئەبۇدەردا، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما، مۇجاھىد، سەئىد ئىبنى جۇبەير، ئەبۇمالىك، نافىئە، ئاتا، ئەبۇئالىيە، رەبىئ ئىبنى ئەنەس، مۇقاتىل ئىبنى ھەييان، سۇددى، قەتادە ۋە ئىسمائىل ئىبنى ئەبۇخالىد قاتارلىقلارمۇ يۇقىرىدىكى رىۋايەتكە ئوخشاش بايان قىلغان.

ئىبنى ئەبۇھاتەم: «﴿بۇ كىتابتا (يەنى قۇرئاندا) ھېچ شەك يوق﴾ دېگەن ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە، قۇرئاننىڭ اللە تەرىپىدىن چۈشكەنلىكىدە ھېچقانداق شەك يوق دېگەن قاراشتا ئىختىلاپ بارلىقىنى بىلمەيمەن» دېگەن.

ئايەتنىڭ مەنىسى: «بۇ كىتاب قۇرئان كەرىمدۇر. ئۇنىڭ اللە تەرىپىدىن چۈشكەنلىكىدە ھېچقانداق شەك يوقتۇر».

اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئەلىف، لام، مىم. (بۇ) كىتاب (يەنى قۇرئان) نىڭ ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن نازىل قىلىنغانلىقىدا ھېچ شەك يوقتۇر﴾[2].

[1] بۇ ئايەتلەر، ئال ئىمران، ئەئراف، ئىبراھىم، سەجدە، فۇسسىلەت، شۇرا قاتارلىق سۈرىلەرنىڭ ئەۋۋالقى ئايەتلىرىدۇر.
[2] سۈرە سەجدە 1 ـ 2 ـ ئايەتلەر.

بەزى ئالىملار: ﴿بۇ كىتابتا (يەنى قۇرئاندا) ھېچ شەك يوق﴾ دېگەن ئايەتنىڭ مەنىسى: قۇرئاننىڭ اللە تائالا تەرىپىدىن چۈشكەنلىكىگە شەك قىلماڭلار، دەپ شەك قىلىشتىن توسقانلىقتۇر دېدى.

قۇرئان ئىلمى بىلەن شۇغۇللىنىدىغانلارنىڭ ئىچىدىن، اللە تائالانىڭ ﴿زالىكەل كىتابۇ لارەيبە﴾ دېگەن سۆزدە توختاپ، ﴿فيهى هۇدەن﴾ دېگەن سۆزدىن باشلاپ ئوقۇيمىز دەيدىغانلار بار. لېكىن ﴿لارەيبە﴾ دەپ توختاشتىن، ئۇنىڭغا ﴿فيهى﴾ نى قوشۇپ ﴿لارەيبە فيهِ﴾ دەپ توختاش ياخشىراقتۇر. بۇ چاغدا اللە تائالانىڭ ﴿هۇدەن﴾ (يەنى ھىدايەت) دېگەن سۆزى ئەرەب گىراماتىكىسى جەھەتتىن "قۇرئان" دېگەن سۆزنىڭ سۈپىتى بولۇپ، مەنە جەھەتتىن قۇرئاننىڭ بىردىن بىر ئالاھىدە سۈپىتى كىشىلەرنى ئازغۇنلۇق يولىدىن توغرا يولغا باشلاشتۇر، دېگەن مەنىنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ.

## ھىدايەتنىڭ تەقۋادار كىشىلەرگە خاس بولىدىغانلىقى توغرىسىدا

ھىدايەت (يەنى توغرا يول) تەقۋادار كىشىلەرگە خاستۇر.

اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇ ئىمان كەلتۈرگەنلەرگە ھىدايەتتۇر ۋە (دىللاردىكى شەك ـ شۈبھىگە) شىپادۇر، ئىمان ئېيتمايدىغانلارنىڭ قۇلاقلىرى (قۇرئاننى ئاڭلاشتىن) ئېغىردۇر (يەنى قۇرئاننىڭ دەۋىتىگە قۇلاق سالمىغانلارنىڭ ۋە ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرۈگەنلەرنىڭ گويا قۇلاقلىرى ئېغىردۇر)، قۇرئان ئۇلارنىڭ (دىللىرىغا) كورلۇقتۇر (يەنى ئۇلار ھىدايەت نۇرىنى كۆرمەيدۇ)، ئەنە شۇلار يىراقتىن نىدا قىلىنغۇچىلاردۇر (يەنى ئۇلار ھەقنى قوبۇل قىلماسلىقتا ئىمانغا يىراقتىن چاقىرىلغان، مۇساپىنىڭ يىراقلىقىدىن چاقىرىقنى ئاڭلىمىغان كىشىلەرگە ئوخشايدۇ)﴾[1].

﴿بىز مۆمىنلەرگە (يەنى ئۇلارنىڭ دىللىرىغا) شىپا ۋە رەھمەت بولىدىغان قۇرئان ئايەتلىرىنى نازىل قىلىمىز، قۇرئان كاپىرلارغا زىياندىن باشقىنى زىيادە قىلمايدۇ (يەنى ئۇلار قۇرئاننى تەستىق قىلمىغانلىقتىن، ئۇلارنىڭ كۇفرى تېخىمۇ ئاشىدۇ)﴾[2].

بۇ ئايەت ۋە ئۇنىڭدىن باشقا نۇرغۇنلىغان ئايەتلەر قۇرئاننىڭ پەقەت اللە تائالاغا ئىشەنگەن كىشىلەرگىلا تەسىر قىلىدىغانلىقىنى ئۇقتۇرۇپ بېرىدۇ. چۈنكى، "قۇرئان" ھىدايەت (كىتابى) دۇر. لېكىن ئۇ ھىدايەتكە اللە غا ئىشەنگەن ياخشى كىشىلەردىن باشقىسى ئېرىشەلمەيدۇ.

اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئى ئىنسانلار! سىلەرگە پەرۋەردىگارىڭلار تەرىپىدىن نەسىھەت بولغان، دىللاردىكى دەرتكە (يەنى شەك ۋە نادانلىققا) شىپا بولغان، مۆمىنلەرگە ھىدايەت ۋە رەھمەت بولغان (قۇرئان) كەلدى﴾[3].

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋە باشقا ساھابىلاردىن: ﴿(ئۇ) تەقۋادارلارغا يېتەكچىدۇر﴾ دېگەن ئايەتنىڭ مەنىسى: اللە دىن قورقىدىغان كىشىلەر ئۈچۈن "قۇرئان" نىڭ ئۆزى بىر نۇردۇر» دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنغان.

## "تەقۋادار كىشىلەر" دېگەن سۆزگە بېرىلگەن چۈشەنچە توغرىسىدا

[1] سۈرە فۇسسىلەت 44 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ئىسرا 82 ـ ئايەت.
[3] سۈرە يۇنۇس 57 ـ ئايەت.

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما ئاللاھ تائالانىڭ: ﴿**(ئۇ) تەقۋادارلارغا يېتەكچىدۇر**﴾ دېگەن ئايەتتىكى تەقۋادارلار دېگەننىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دېدى: ئۇلار ئاللاھ غا ئىشەنگەن، ئۇنىڭغا شېرىك كەلتۈرۈشتىن ساقلانغان ۋە ئەمەل ئىبادەت قىلغان كىشىلەردۇر.

بۇ ھەقتە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما يەنە مۇنداق دەيدۇ: تەقۋادارلار دېگەن توغرا يولنى تونۇپ ئۇنىڭغا ئەمەل قىلمىسا ئاللاھ نىڭ ئازابلىشىدىن قورقىدىغان، ئاللاھ نىڭ چۈشۈرگەن كىتابىغا (”قۇرئان كەرىم“) گە ئىشىنىش ئارقىلىق ئاللاھ نىڭ رەھمىتىنى ئۈمىد قىلىدىغان كىشىلەردۇر.

قەتادە بۇ ھەقتە مۇنداق دېدى: تەقۋادارلار دېگەن ئاللاھ تۆۋەندىكى سۆزلىرىدە سۈپەتلىگەن كىشىلەردۇر. ئاللاھ ئۇلارنى سۈپەتلەپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇلار غەيبكە ئىشىنىدۇ، نامازنى ئادا قىلىدۇ، ئۇلار بىز بەرگەن مال - مۈلۈكتىن (ئاللاھ يولىغا) سەرپ قىلىدۇ. ئەنە شۇلار پەرۋەردىگارىنىڭ توغرا يولىدا بولغۇچىلاردۇر، ئەنە شۇلار بەختكە ئېرىشكۈچىلەردۇر﴾[1].

ئىبنى جەرىر مۇنداق دېدى: ﴿**(ئۇ) تەقۋادارلارغا يېتەكچىدۇر**﴾ دېگەن ئايەت، يۇقىرىدا ئۆتكەن مەنىلەرنىڭ ھەممىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

تىرمىزى ۋە ئىبنى ماجە قاتارلىقلار ئەتىيە سەئدىتىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بەندە شۈبھىلىك نەرسىلەرنى قىلىپ قويماي دەپ، كېرەك يوق دېگەن (مۇباھ) نەرسىلەرنىمۇ تاشلىمىغۇچە تەقۋادارلارنىڭ مەرتىۋىسىگە يېتەلمەيدۇ.

## ھىدايەتنىڭ ئىككى تۈرلۈك بولىدىغانلىقى توغرىسىدا

بىرىنچىسى؛ ھىدايەت دېگەن سۆز ئىماننىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن بېرىلىشىنى كۆرسىتىدۇ. بۇ خىلدىكى ھىدايەتنى كىشىلەرگە ئاللاھ تائالادىن باشقا بىرسى بېرەلمەيدۇ. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿شۈبھىسىزكى سەن خالىغان ئادەمىڭنى ھىدايەت قىلالمايسەن﴾[2] ﴿ئاللاھ ئازدۇرغان كىشىنى ھىدايەت قىلغۇچى بولمايدۇ﴾[3] ﴿كىمنىكى ئاللاھ ھىدايەت قىلىدىكەن، ئۇ (ھەقىقىي) ھىدايەت تاپقۇچىدۇر، كىمنىكى (قىلغان يامان ئەمەلى تۈپەيلىدىن) ئاللاھ ئازدۇرىدىكەن، ئۇنىڭغا يول كۆرسەتكۈچى دوستنى ھەرگىز تاپالمايسەن﴾[4] يۇقىرىقى ئايەت ۋە ئۇنىڭدىن باشقا نۇرغۇنلىغان ئايەتلەر ھىدايەت دېگەن سۆزنىڭ ئىمان بېرىلدى دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ.

ئىككىنچىسى، ھىدايەت دېگەن سۆز ھەقىقەتنى كۆرسىتىپ ۋە ئۇنىڭغا باشلاپ قويۇشنى بىلدۈرىدۇ. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿شەك شۈبھىسىزكى سەن توغرا يولغا باشلايسەن﴾[5] ﴿سەن پەقەت بىر ئاگاھلاندۇرغۇچى. ھەر قەۋمنىڭ بىر ھىدايەت قىلغۇچىسى (يەنى پەيغەمبىرى) بولىدۇ﴾[6] ﴿سەمۇدقا بولسا توغرا يولنى كۆرسەتتۇق، ئۇلار ھىدايەتتىن كورلۇق (يەنى گۇمراھلىق) نى ئارتۇق بىلدى﴾[7] ﴿ئۇنىڭغا ياخشى يول بىلەن يامان يولنى كۆرسەتمىدۇقمۇ؟﴾[8].

---

[1] سۈرە بەقەرە 3 — 5 - ئايەتكىچە.
[2] سۈرە قەسەس 56 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە ئەئراف 186 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] سۈرە كەھف 17 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[5] سۈرە شۇرا 52 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[6] سۈرە رەئد 7 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[7] سۈرە فۇسسىلەت 17 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[8] سۈرە بەلەد 10 - ئايەت.

يۇقىرىدىكى ئايەتلەردە ھىدايەت دېگەن سۆز "توغرا يولغا باشلاپ قويۇش" دېگەن مەنىنى ئىپادىلەپ كەلدى.

* * * * * * *

ٱلَّذِينَ يُؤۡمِنُونَ بِٱلۡغَيۡبِ وَيُقِيمُونَ ٱلصَّلَوٰةَ وَمِمَّا رَزَقۡنَٰهُمۡ يُنفِقُونَ ﴿٣﴾

***ئۇلار غەيبكە ئىشىنىدۇ، نامازنى ئادا قىلىدۇ، ئۇلار بىز بەرگەن مال ـ مۈلۈكتىن (خۇدا يولىغا) سەرپ قىلىدۇ*** [3].

## «ئىمان» ئېيتىش توغرىسىدا

ئەبۇجەئفەر رازى، ئابدۇللاھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئىمان، ئىشىنىش دېگەنلىك بولىدۇ. ئەلى ئىبنى ئەبۇتەلھە ۋە باشقىلار ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭمۇ ئوخشاش كۆز قاراشتا ئىكەنلىكىنى رىۋايەت قىلغان.

مۇئەممەر، زۆھرىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئىمان، ئىبادەت قىلىش دېگەنلىك بولىدۇ. ئەبۇجەئفەر رازى رەبىئ ئىبنى ئەنەسنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئىمان قورقۇش دېگەنلىك بولىدۇ.

تۆۋەندىكى ئايەتلەر بۇ مەنىنى كۈچلەندۈرىدۇ: ﴿پەرۋەردىگارىدىن كۆرمەي تۇرۇپ قورققانلار مەغپىرەتكە ۋە كاتتا ساۋابقا ئېرىشىدۇ﴾[1] ﴿كىمكى مېھرىبان اللە نى كۆرمەي تۇرۇپ، ئۇنىڭدىن قورقسا ۋە تەۋبە قىلغۇچى قەلب بىلەن كەلسە (ئۇلارغا) «جەننەتكە ئامانلىق بىلەن كىرىڭلار، بۇ مەڭگۈ قېلىش كۈنىدۇر» (دېيىلىدۇ)﴾[2].

چۈنكى، قورقۇش ئىمان ۋە بىلىمنىڭ نەتىجىسىدۇر. اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿اللە نىڭ بەندىلىرى ئىچىدە اللە دىن پەقەت ئالىملارلا قورقىدۇ﴾[3] ئەرەب تىلىدا ئىمان دېگەن سۆز ئەسلى ئىشىنىش دېگەن مەنىدە ئىشلىتىلىدۇ. ئەمما قۇرئاندا ۋە دىنىي ئاتالغۇلاردا بۇ سۆز كەلسە: «اللە تائالاغا، ئۇنىڭ پەرىشتىلىرىگە، چۈشۈرگەن كىتابلىرىغا، پەيغەمبەرلىرىگە، ئۆلگەندىن كېيىن قايتا تىرىلىشنىڭ ھەق ئىكەنلىكىگە، ھەممە ئىشلار اللە نىڭ قازايى ـ قەدەر (يەنى اللە تائالانىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشى بىلەن) بولىدىغانلىقىغا ئىشىنىش ۋە اللە تائالانىڭ ئازابىدىن قورقۇپ، رەھمىتىنى ئۈمىد قىلىپ، ئىبادەتلەرنى ئۆز ۋاقتىدا ئادا قىلىش» دېگەن مەنىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئىمان دېگەن سۆزنىڭ مۇشۇ مەنىلەرنى بىلدۈرىدىغانلىقىنى ئىبنى جەرىر بايان قىلغان.

بۇ ئىمان ئەمەل ـ ئىبادەتنىڭ كۆپ ـ ئازلىقىغا قاراپ كۈچىيىدۇ ياكى ئاجىزلىشىدۇ. ئىبادەتنى كۆپ قىلغان كىشىنىڭ ئىمانى ناھايىتى كۈچلۈك بولىدۇ. ئەمەل ـ ئىبادەتنى ئاز قىلغان كىشىنىڭ ئىمانى ئاجىز بولىدۇ. بۇ ھەقتە نۇرغۇنلىغان ئايەت ۋە ھەدىسلەر بار.

## ئايەتتىكى "بىلغەيب" (غەيب) دېگەن سۆزنىڭ بىلدۈرىدىغان مەنىلىرى توغرىسىدا

---

(1) سۈرە مۇلك 12 ـ ئايەت.
(2) سۈرە قاف 33 ـ 34 ـ ئايەتلەر.
(3) سۈرە فاتىر 28 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

‟غەيب‟ دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى ھەققىدە سەلەپ ئالىملىرىنىڭ ھەر خىل كۆز قاراشلىرى بار. لېكىن ئۇ كۆز قاراشلارنىڭ ھەممىسى «غەيب» دېگەن سۆزنىڭ بىلدۈرىدىغان مەنىلىرىنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ.

ئەبۇجەئفەر رازى، ئەبۇئالىيەنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «اللّٰه تائالانىڭ ﴿**ئۇلار غەيبكە ئىشىنىدۇ**﴾ دېگەن سۆزىنىڭ مەنىسى اللّٰه تائالاغا ۋە ئۇنىڭ پەرىشتىلىرىگە، كىتابلىرىغا، پەيغەمبەرلىرىگە، قىيامەت كۈنىگە، جەننەت ۋە دوزاخنىڭ بارلىقىغا، ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلىشكە، قەبرىدىن قايتا تىرىلىپ تۇرۇشقا ئىشىنىشتۇر. چۈنكى، اللّٰه تائالا پەرىشتىلەر، كىتابلار، پەيغەمبەرلەر، جەننەت، دوزاخ، ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلىش دېگەنلەرنىڭ ھەممىسى غەيبنىڭ قاتارىغا كىرىدۇ». قەتادە ئىبنى دەئامەمۇ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسىنى ئەبۇئالىيەگە ئوخشاش بايان قىلدى.

سەئىد ئىبنى مەنسۇر، ئابدۇراھمان ئىبنى يەزىدنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بىز ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ يېنىدا ئولتۇرۇپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى ۋە ئۇلارنىڭ ئەمەل ـ ئىبادەتتە بىزدىن ئېشىپ كەتكەنلىكى ھەققىدە سۆزلەشتۇق. ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى كۆرگەن كىشى ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى ناھايىتى ئېنىق بىلۋالالايدۇ. اللّٰه نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، بىر ئادەمنىڭ غەيبكە كەلتۈرگەن ئىمانى ئەڭ ياخشى ئىمان ھېسابلىنىدۇ» دەپ بۇ ئايەتنى ئوقۇدى: ﴿ئەلىف، لام، مىم، بۇ كىتابتا (يەنى قۇرئاندا) ھېچ شەك يوق، (ئۇ) تەقۋادارلارغا يېتەكچىدۇر. ئۇلار غەيبكە ئىشىنىدۇ، نامازنى ئادا قىلىدۇ، ئۇلار بىز بەرگەن مال ـ مۈلۈكتىن (خۇدا يولىغا) سەرپ قىلىدۇ. ئەنە شۇلار پەرۋەردىگارىنىڭ توغرا يولىدا بولغۇچىلاردۇر، ئەنە شۇلار بەختكە ئېرىشكۈچىلەردۇر﴾[1]». بۇ ھەدىسنى ئىبنى ئەبۇھاتەم، ئىبنى مەردەۋەي ۋە ھاكىملار ئۆزلىرىنىڭ كىتابلىرىدا يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش رىۋايەت قىلدى.

يەنە مۇشۇ مەزمۇندا ئىمام ئەھمەد ئىبنى مۇھەيرىزنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن ئەبۇجۇمەگە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئاڭلىغان سۆزلىرىڭدىن بىرەرىنى بىزگە سۆزلەپ بەرگەن بولساڭ، دېدىم. ئەبۇجۇمە: ماقۇل، ياخشى سۆزدىن بىرنى سۆزلەپ بېرەي، دەپ مۇنداق دېدى: بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن چۈشلۈك تاماقتا بىللە بولدۇق. ئەبۇئۇبەيدە ئىبنى جەرراھمۇ بىز بىلەن بىللە ئىدى. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئى اللّٰه نىڭ ئەلچىسى! بىزدىنمۇ ياخشى كىشىلەرمۇ بارمۇ؟ بىز ساڭا ئىمان كەلتۈردۇق ۋە سەن بىلەن بىللە جىھاد قىلدۇق، دەپ سورىغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەئە، (سىلەردىن ياخشى كىشىلەر) سىلەردىن كېيىن كېلىپ، مېنى كۆرمەي تۇرۇپ ماڭا ئىشەنگەن كىشىلەردۇر» دەپ جاۋاب بەردى[2].

## ﴿نامازنى ئادا قىلىدۇ﴾ دېگەن ئايەتنىڭ چۈشەنچىسى توغرىسىدا

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما: نامازنى ئادا قىلىش دېگەن، نامازنىڭ بارلىق پەرزلىرى بىلەن بىللە ئادا قىلىش دېگەنلىك بولىدۇ[3]، دېدى.

---

[1] سۈرە بەقەرە 1 ــ 5 ـ ئايەتكىچە.
[2] يۇقىرىدىكى ھەدىسلەرنىڭ ھەممىسى غەيبكە كەلتۈرۈلگەن ئىماننىڭ (يەنى ئۆز كۆزى بىلەن كۆرمىسىمۇ ئۇنىڭغا ئىشەنگەن) ناھايىتى يۇقىرى دەرىجىدە تۇرىدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.
[3] نامازنىڭ تېشىدا6 ،ئىچىدە 6 جەمئىي 12پەرز بار.

زەههاك، ئىبنى ئاbباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: نامازنى ئادا قىلىش دېگەنلىك، نامازدىكى رۇكۇ، سەجدە، قىرائەت قىلىش ۋە نامازنىڭ ئىچىدە ھېچ نەرسىنى ئويلىماي پەقەت الله نىلا ئويلاپ تۇرۇشتەك قائىدىلىرىگە تولۇق ئەمەل قىلىش، دېگەنلىك بولىدۇ.
قەتادە مۇنداق دەيدۇ: نامازنى ئادا قىلىش دېگەنلىك، نامازنىڭ ۋاقتىغا رىئايە قىلىش، تاھارەتنى كامىل ئېلىش، رۇكۇ، سەجدىنى تولۇق ئادا قىلىشتۇر.
مۇقاتىل ئىبنى ھەييان مۇنداق دەيدۇ: نامازنى ئادا قىلىش دېگەنلىك، نامازنىڭ ۋاقتىغا رىئايە قىلىش، تاھارەتنى كامىل ئېلىش، رۇكۇ ۋە سەجدىلەرنى تولۇق قىلىش، قىرائەت، تەشەھھۇد ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئوقۇلىدىغان دۇرۇدلارغا ئەھمىيەت بېرىشتۇر.

## ﴿مال ـ مۈلكنى الله نىڭ يولىغا سەرپ قىلىش﴾ دېگەن ئايەتنىڭ چۈشەنچىسى توغرىسىدا

ئەلى ئىبنى ئەبۇتەلھە ۋە باشقىلار ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ﴿**ئۇلار بىز بەرگەن مال ـ مۈلۈكتىن (خۇدا يولىغا) سەرپ قىلىدۇ**﴾ دېگەن ئايەتتىكى سەرپ قىلىدۇ دېگەن سۆزدىن ماللىرىنىڭ زاكاتلىرىنى بېرىدۇ دېگەنلىك كۆزدە تۇتۇلىدۇ.
سۇددى بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋە بىر تۈركۈم ساھابىلەرنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: زاكات ئايرىشقا بۇيرۇيدىغان ئايەت چۈشۈشتىن بۇرۇن بۇ ئايەتتىن بىر كىشىنىڭ مال ـ مۈلكىنى بالا ـ چاقىلىرىغا سەرپ قىلىپ بەرگەنلىكى كۆزدە تۇتۇلاتتى.
جۇۋەيرى، زەھھاكنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ”سۈرە تەۋبە“ دىكى پەرز سەدىقىگە (يەنى زاكاتقا) بۇيرۇيدىغان يەتتە ئايەت چۈشۈشتىن بۇرۇن، كىشىلەرنىڭ بايلىقىغا قاراپ، الله تائالانىڭ يولىدا (ياخشى ئىشلار ئۈچۈن) مال ـ مۈلكىنى سەرپ قىلىشى الله غا يېقىنلىشىدىغان بىر ئىبادەت ئىدى. (بۇرۇن بۇ ئايەتتىن الله نىڭ يولىدا قىلىنغان پۈتۈن سەدىقىلەر كۆزدە تۇتۇلاتتى). ”سۈرە تەۋبە“ دىكى پەرز سەدىقىغا بۇيرۇيدىغان ئايەت چۈشكەندىن كېيىن، ﴿**ئۇلار بىز بەرگەن مال ـ مۈلۈكتىن (خۇدا يولىغا) سەرپ قىلىدۇ**﴾ دېگەن ئايەتنىڭ مەزمۇنىدىن باشقا نەپلە سەدىقىلەر چىقىرىۋېتىلىپ ”سۈرە تەۋبە“ دە سۆزلەنگەن پەرز سەدىقىلەر كۆزدە تۇتۇلىدىغان بولۇپ قالدى». (الله خالىسا ـ پەرز قىلىنغان شۇ يەتتە ئايەتتىكى سەدىقە توغرىسىدا ئۆز ئورنىدا توختىلىمىز).
مەن (يەنى ئىبنى كەسىر) مۇنداق دەپ قارايمەن: الله كۆپىنچە ۋاقىتلاردا ناماز ئوقۇش بىلەن مال ـ مۈلۈكنى الله يولىدا سەرپ قىلىشنى بىر يەردە كەلتۈرىدۇ. چۈنكى، ناماز الله نىڭ ھەققىدۇر. (نامازدا الله غىلا قۇللۇق قىلىشتىن باشقا ھېچقانداق بىر غەرەز ئارىلاشماسلىق تەلەپ قىلىنىدۇ). ناماز دېگەن الله نىڭ بار ۋە بىرلىكىنى ئېتىراپ قىلىش، ئۇلۇغلاش، مەدھىيىلەش، ئۇنىڭغا يېلىنىش ۋە ئۇنىڭغا ھەممە ئىشنى تاپشۇرۇشتىن ئىبارەتتۇر. الله نىڭ يولىدا مال ـ مۈلۈك سەرپ قىلىش دېگەنلىك، كىشىلەرگە ياخشىلىق قىلىش، پايدا يەتكۈزۈشتۇر. بۇ ياخشىلىققا ئەڭ لاياقەتلىك بولىدىغان كىشىلەر: ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرى، بالا ـ چاقىلىرى، ئەگەر ئۆيىدە ئىشلەيدىغان قۇللىرى بولسا قۇللىرى، ئاندىن يات كىشىلەردۇر. الله تائالانىڭ ﴿**ئۇلار بىز بەرگەن مال ـ مۈلۈكتىن (خۇدا يولىغا) سەرپ قىلىدۇ**﴾ دېگەن ئايىتى مەيلى پەرز سەدىقە بولسۇن، ياكى نەپلە سەدىقە بولسۇن ھەممە سەدىقىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

بۇ ھەقتە ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئىسلام دىنى، الله تائالادىن ئىبادەتكە لايىق باشقا ھەقىقىي بىر زاتنىڭ يوق ئىكەنلىكىنى دىل ۋە تىل بىلەن ئېتىراپ قىلىش، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ الله نىڭ بىزگە ئەۋەتكەن ھەقىقىي ئەلچىسى ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلىش، ناماز ئوقۇش، زاكات بېرىش، روزا تۇتۇش ۋە ھەج قىلىشتىن ئىبارەت بەش ئاساسىي پرىنسىپ ئۈستىگە قۇرۇلغاندۇر». بۇ ھەقتە يەنە نۇرغۇنلىغان ھەدىسلەر باردۇر.

* * * * * * *

وَٱلَّذِينَ يُؤۡمِنُونَ بِمَآ أُنزِلَ إِلَيۡكَ وَمَآ أُنزِلَ مِن قَبۡلِكَ وَبِٱلۡأٓخِرَةِ هُمۡ يُوقِنُونَ ﴿٤﴾

***ئۇلار ساڭا نازىل قىلىنغان كىتابقا، سەندىن (پەيغەمبەرلەرگە) نازىل قىلىنغان كىتابلارغا ئىشىنىدۇ ۋە ئاخىرەتكە شەكسىز ئىشىنىدۇ﴿4﴾.***

ئىبنى ئاباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: مۆمىنلەر، سەن (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى دېمەكچى) الله تەرىپىدىن ئېلىپ كەلگەن "قۇرئان كەرىم" ئىسلام دىنى ۋە سەندىن ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەرنىڭ ئارىلىقىنى ئايرىماستىن، ئۇلارنىڭ الله تەرىپىدىن ئېلىپ كەلگەن كىتابلىرىغا ئىشىنىدۇ دېگەنلىك بولىدۇ.

ئىبنى ئاباس ﴿**ۋە ئاخىرەتكە شەكسىز ئىشىنىدۇ**﴾ دېگەن ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: ئۆلگەندىن كېيىن قايتا تىرىلىشكە، قىيامەت كۈنىگە، جەننەت، دوزاخ، ھېساب ۋە تارازا ـ مىزانلارنىڭ ھەق ئىكەنلىكىگە ئىشىنىدۇ، دېگەنلىك بولىدۇ.

## مۆمىنلەرنىڭ سۈپەتلىرى توغرىسىدا

الله تائالانىڭ ﴿**ئۇلار غەيبكە ئىشىنىدۇ، نامازنى ئادا قىلىدۇ، ئۇلار بىز بەرگەن مال ـ مۈلۈكتىن (خۇدا يولىغا) سەرپ قىلىدۇ**﴾ دېگەن ئايىتىدە سۆزلەنگەن سۈپەتلەر (غەيبكە ئىشىنىش، نامازنى ئادا قىلىش، مال ـ مۈلۈكتىن الله يولىدا سەرپ قىلىش، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ۋە ئۇنىڭدىن ئىلگىرى ئۆتكەن پەيغەمبەرلەرگە چۈشكەن بارلىق كىتابلارغا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىش) ھەر بىر ھەقىقىي مۆمىن ھازىرلاشقا تېگىشلىك بولغان سۈپەتلەردۇر. يۇقىرىقى سۈپەتلەرنىڭ ئىچىدىن بىرەرسى تېپىلمىغان كىشى ھەقىقىي مۆمىن ھېسابلانمايدۇ.

مۇجاھىد مۇنداق دەيدۇ: سۈرە بەقەرەنىڭ بېشىدىن تۆت ئايەت مۆمىنلەرنىڭ سۈپەتلىرىنى، ئىككى ئايەت كاپىرلارنىڭ سۈپەتلىرىنى، ئون ئۈچ ئايەت مۇناپىقلارنىڭ[1] سۈپەتلىرىنى سۈپەتلەپ كەلدى.

مۆمىنلەرنىڭ سۈپەتلىرىنى سۈپەتلەپ كەلگەن بۇ تۆت ئايەت، ئەرەب مىللىتىدىن بولسۇن ياكى باشقا مىللەتتىن بولسۇن ئۆزىنى "مەن مۆمىن" دەپ ئاتىغان ھەر قانداق كىشى ئۈچۈن ئورتاقتۇر. يۇقىرىقى تۆت ئايەتتە تەكىتلەنگەن سۈپەتلەردىن بىرسى كەم بولۇپ قالسا ئۇ كىشىنىڭ ئىمانى كامىل بولمايدۇ. مەسىلەن: بىر كىشى غەيبكە ئىشەنگەن، نامازنى ئوقۇغان، مال ـ مۈلكىنى الله نىڭ

---

[1] مۇناپىق دېگەن كۆرۈنۈشتە مۇسۇلمان بولۇپ، كاپىرلار بىلەن تىل بىرىكتۈرۈپ مۇسۇلمانلارنىڭ زىيىنىغا ئىش ـ ھەرىكەت قىلىدىغان كىشى. مۇناپىقلارنىڭ تۈرلىرىنى ئالدىمىزدا ئۆز ئورنىدا چۈشەندۈرىمىز...

يولىغا سەرپ قىلغان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ۋە ئۇنىڭدىن ئىلگىرى ئۆتكەن پەيغەمبەرلەرگە چۈشۈرۈلگەن بارلىق كىتابلارغا ئىشەنگەن، لېكىن قىيامەت كۈنىگە ئىشەنمىگەن بولسا ئۇ كىشىنىڭ ئىمانى كامىل ئىمان ھېسابلانمايدۇ. ياكى ھەممىسىگە ئىشەنگەن لېكىن نامازنىڭ اللە تەرىپىدىن بۇيرۇلغان پەرز ئىكەنلىكىنى ئىنكار قىلىپ، نامازنى ئوقۇمىغان بولسا، ئۇ كىشىنىڭ ئىمانى كامىل ئىمان ھېسابلانمايدۇ.

اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئى مۆمىنلەر! اللە غا، اللە نىڭ پەيغەمبىرىگە ۋە اللە ئۇنىڭغا نازىل قىلغان كىتابقا (يەنى قۇرئانغا) ۋە ئىلگىرى اللە نازىل قىلغان كىتابلارغا (يەنى قۇرئاندىن ئىلگىرى نازىل قىلىنغان ساماۋى كىتابلارغا) ئىمان كەلتۈرۈڭلار﴾[1] ﴿ئەھلى كىتاب بىلەن پەقەت ئەڭ چىرايلىق رەۋىشتە مۇنازىرىلىشىڭلار، ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى زۇلۇم قىلغۇچىلار (يەنى سىلەرگە قارشى ئۇرۇش قىلغۇچىلار ۋە فىدىيە بېرىشتىن باش تارتقۇچىلار) بۇنىڭدىن مۇستەسنا، ئېيتىڭلاركى، «بىزگە نازىل قىلىنغان كىتابقا ۋە سىلەرگە نازىل قىلىنغان كىتابقا ئىمان ئېيتتۇق، سىلەرنىڭ ئىلاھىڭلار ۋە بىزنىڭ ئىلاھىمىز بىردۇر، بىز اللە غا بويسۇنغۇچىلارمىز»﴾[2] ﴿ئى كىتاب بېرىلگەنلەر! (يەنى يەھۇدىيلار) ئۆزەڭلاردىكى كىتابنى (يەنى تەۋراتنى) تەستىق قىلىدىغان، بىز نازىل قىلغان كىتابقا (يەنى قۇرئانغا) ئىمان كەلتۈرۈڭلار﴾[3] ﴿(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «ئى ئەھلى كىتاب (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) سىلەر تەۋراتقا، ئىنجىلغا ۋە سىلەرگە پەرۋەردىگارىڭلاردىن نازىل قىلىنغان كىتابقا (يەنى قۇرئانغا) تولۇق ئەمەل قىلمىغىچە، سىلەر ئېتىبارغا ئالغۇدەك دىندار بولغان بولمايسىلەر»﴾[4].

اللە تائالا يۇقىرىدا سۆزلەپ ئۆتۈلگەن ۋە ئىشىنىشكە تېگىشلىك بولغانلىقنىڭ ھەممىسىگە ئىشەنگەن كىشىلەرنىڭ ئەھۋالىدىن خەۋەر بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿پەيغەمبەر پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن ئۇنىڭغا نازىل قىلىنغان كىتابقا ئىمان كەلتۈردى، مۆمىنلەرمۇ ئىمان كەلتۈردى، ئۇلارنىڭ ھەممىسى اللە غا ۋە اللە نىڭ پەرىشتىلىرىگە، كىتابلىرىغا ۋە پەيغەمبەرلىرىگە ئىمان كەلتۈردى. (ئۇلار) «اللە نىڭ پەيغەمبەرلىرىنىڭ ھېچبىرىنى ئايرىۋەتمەيمىز (يەنى ئۇلارنىڭ بەزىسىگە ئىمان ئېيتىپ، بەزىسىگە ئىمان ئېيتماي قالمايمىز)» دەيدۇ﴾[5].

بۇنىڭدىن باشقا اللە غا ۋە پەيغەمبەرلەرگە ۋە ئۇنىڭ كىتابلىرىغا ئىمان كەلتۈرۈشكە مۆمىنلەرنى بۇيرۇيدىغان كۆپلىگەن ئايەتلەر بار.

ئەھلى كىتابتىن (يەنى يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلارنىڭ ئىچىدىن) ئىمان كەلتۈرگەن كىشىلەرنىڭ ئالاھىدىلىكى شۇكى، ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ دىنلىرىغا تولۇق (يەنى يەھۇدىي بولسا يەھۇدىي دىنىنىڭ تەلىماتلىرىغا، خرىستىئانلار بولسا خرىستىئان دىنىنىڭ تەلىماتلىرىغا) ئىمان ئېيتىدۇ. ئاندىن ئىسلام دىنىغا كىرگەندىن كېيىن ئىسلام دىنىنىڭ تەلىماتلىرىغىمۇ تولۇق ئىمان ئېيتىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇلار قوش ئەجرىگە ئېرىشىدۇ.

---

[1] سۈرە نىسا 136 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ئەنكەبۇت 46 - ئايەت.
[3] سۈرە نىسا 47 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] سۈرە مائىدە 68 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[5] سۈرە بەقەرە 285 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

يەھۇدىي ۋە خىرىستىيانلاردىن باشقىلار بولسا، ئىسلام دىنىدىن ئىلگىرىكى دىنلارنى تەستىق قىلىپلا قويىدۇ. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: « سىلەرگە ئەھلى كىتاب (يەھۇدىيلار ۋە خىرىستىيانلار) ئۆزلىرىنىڭ دىنى ھەققىدە سۆزلەپ بەرسە، سىلەر ئۇلارنى يالغانچىغىمۇ چىقارماڭلار! ھەم ئۇلارغا ئىشىنىپمۇ كەتمەڭلار ۋە لېكىن بىز، بىزگە چۈشۈرۈلگەن ۋە سىلەرگە چۈشۈرۈلگەن نەرسىگە ئىشىنىمىز دەڭلار! »[1]. لېكىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن ئىسلام دىنىغا ئىشەنگەن ئەھلى كىتابتىن بولمىغان مۇسۇلمانلارنىڭ ئىمانى ئەھلى كىتابتىن ئىسلام دىنىغا ئىشەنگەن مۇسۇلمانلارنىڭ ئىمانىدىن ئارتۇق بولۇشى مۇمكىن. ئەھلى كىتابتىن بولغان مۇسۇلمانلار، ئىككى دىنغا ئىشەنگەنلىك سەۋەبى بىلەن قوش ئەجرىگە ئېرىشكەن بولسىمۇ، باشقا مۇسۇلمانلار (ئەھلى كىتابتىن بولمىغان مۇسۇلمانلار) ئۇلارنىڭ قوش ئەجرىنىڭ ساۋابىنى بېسىپ چۈشىدىغان چوڭقۇر ئىمانغا ئېرىشكۈچىلەردۇر.

* * * * * * *

أُوْلَـٰٓئِكَ عَلَىٰ هُدًى مِّن رَّبِّهِمْ ۖ وَأُوْلَـٰٓئِكَ هُمُ ٱلْمُفْلِحُونَ ﴿٥﴾

***ئەنە شۇلار پەرۋەردىگارىنىڭ توغرا يولىدا بولغۇچىلاردۇر، ئەنە شۇلار بەختكە ئېرىشكۈچىلەردۇر***﴿5﴾.

## توغرا يول ۋە بەخت - سائادەتنىڭ مۆمىنلەرنىڭ نېسىۋىسى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

يۇقىرىدىكى ئايەتلەردە بايان قىلىنغان غەيبكە ئىشىنىش، نامازنى ئادا قىلىش، الله تائالا ئاتا قىلغان مال - مۈلۈكلەردىن الله نىڭ يولىغا ئىشلىتىش، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ۋە ئۇنىڭدىن ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەرگە چۈشۈرۈلگەن كىتابلارغا ئىشىنىش ۋە ئاخىرەتكە ئىشىنىش دېگەن سۈپەتلەر بىلەن سۈپەتلىنىپ، ياخشى ئىشلارنى قىلىش ۋە يامان ئىشلاردىن ساقلىنىش بىلەن تەييارلىق قىلىۋاتقان كىشىلەر الله تەرىپىدىن بولغان نۇر ۋە توغرا يولنىڭ ئۈستىدىدۇر. ئاشۇلار يەنە دۇنيادا ئۆزلىرىنىڭ ئىزلىگەن ئارزۇسىغا يېتىش، ئىنسان ياقتۇرمايدىغان يامان ئاقىۋەتلەردىن ساقلىنىپ قېلىش بىلەن، ئاخىرەتتە ساۋاپقا ئېرىشىپ مەڭگۈلۈك بولغان جەننەتكە كىرىش ۋە الله تائالا ئۆزىنىڭ دۈشمەنلىرى بولغان كاپىرلارغا تەييارلىغان ئازابتىن قۇتۇلۇپ قېلىش بىلەن بەختكە ئېرىشكۈچىلەردۇر - دېگەنلىكتۇر.

* * * * * * *

إِنَّ ٱلَّذِينَ كَفَرُواْ سَوَآءٌ عَلَيْهِمْ ءَأَنذَرْتَهُمْ أَمْ لَمْ تُنذِرْهُمْ لَا يُؤْمِنُونَ ﴿٦﴾

***شۈبھىسىزكى، كاپىرلارنى ئاگاھلاندۇرامسەن، ئاگاھلاندۇرمامسەن، بەرىبىر، ئۇلار ئىمان ئېيتمايدۇ***﴿6﴾.

[1] بىزگە يەھۇدىيلار ياكى خىرىستىيانلار ئۆزلىرىنىڭ دىنى توغرىلىق بىر نەرسە سۆزلەپ بەرسە، بىز ئۇلارغا ئىشەنمەسلىكىمىز لازىم. ھەم ئۇلارنى پۈتۈنلەي يالغانچىغىمۇ چىقارماسلىقىمىز لازىم. ئىشەنمەسلىكىمىزنىڭ سەۋەبى، ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ دىنلىرىنى ئۆزگەرتىۋەتكەنلىكى ئۈچۈن، ئىشەنسەك ئۆزگەرتىلگەن يەرلىرىگە ئىشىنىپ قېلىشىمىز مۇمكىن. ئۇلارنى يالغانچىلىققا چىقارماسلىقىمىزنىڭ سەۋەبى، بىز يالغان دەپ قارىغان يەرلىرى الله تەرىپىدىن ھەقىقىي چۈشۈرۈلگەن يەرلىرى بولۇشى مۇمكىن. شۇنىڭغا ئاساسەن: الله سىلەرگە ۋە بىزلەرگە چۈشۈرگەن نەرسىگىلا ئىشىنىمىز، دەيمىز.

اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿شۈبھىسىزكى، پەرۋەردىگارىڭنىڭ لەنىتىگە تېگىشلىك بولغانلار ئىمان ئېيتمايدۇ. ئۇلارغا پۈتۈن مۆجىزىلەر كۆرسىتىلگەن تەقدىردىمۇ، قاتتىق ئازابنى كۆرمىگىچە (ئىمان ئېيتمايدۇ)﴾[1].

اللە تائالا ئەھلى كىتابنىڭ ئىچىدىن ھەددىدىن ئېشىپ كەتكەنلەر توغرىسىدا مۇنداق دېدى: ﴿كىتاب بېرىلگەنلەرگە بارچە دەلىللىنى كەلتۈرسەڭمۇ، ئۇلار سېنىڭ قىبلەڭگە بويسۇنمايدۇ﴾[2] يەنى، ھەقىقەتەن اللە تائالا بەختسىزلىكنى پۈتۈۋەتكەن كىشىنى ھېچقانداق ئادەم بەختلىك قىلالمايدۇ. اللە تائالا ئازدۇرغان ئادەمنى ھېچقانداق ئادەم توغرا يولغا باشلاپ قويالمايدۇ[3]. سەن ئۇلار ئۈچۈن قايغۇرماي (دىننى كىشىلەرگە يەتكۈزۈپ قويۇشتىن ئىبارەت) ئۇلۇغ ۋەزىپەڭنى ئادا قىلغىن (يەنى سەن ئۇلارغا دىننىلا يەتكۈزۈپ قويغىن). ساڭا ئەگەشكەن كىشى ئۈچۈن كاتتا ساۋاب بار. سەندىن يۈز ئۆرىگەن كىشىگە، تولا قايغۇرۇپ كەتمىگىن. ئۇلارنىڭ يۈز ئۆرىشى سېنى بىئارام قىلمىسۇن. (ئۇلاردىن ھېسابنى ئۆزىمىز ئالىمىز).

اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېدى: ﴿سېنىڭ مەسئۇلىيىتىڭ پەقەت تەبلىغ قىلىشتۇر. بىزنىڭ مەسئۇلىيىتىمىز ھېساب ئېلىشتۇر﴾[4] ﴿سەن پەقەت (ئۇلارنى اللە نىڭ ئازابىدىن) ئاگاھلاندۇرغۇچىسەن، اللە ھەممە نەرسىنى تەسەررۇپ قىلغۇچىدۇر﴾[5].

ئەلى ئىبنى ئەبۇتەلھە، اللە تائالانىڭ ﴿**شۈبھىسىزكى، كاپىرلارنى ئاگاھلاندۇرامسەن، ئاگاھلاندۇرمامسەن، بەرىبىر، ئۇلار ئىمان ئېيتمايدۇ**﴾ دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەممە كىشىلەرنىڭ (ئىسلام دىنىغا) ئىشىنىپ، ئۇنىڭغا ئەگىشىپ، توغرا يولدا مېڭىشىنى بەكمۇ ئارزۇ قىلاتتى. ئاندىن ئۇنىڭغا اللە تائالا ”لەۋھۇلمەھپۇز“ دا بۇ كىشى توغرا يولنى تاللايدۇ دەپ يېزىۋەتكەن كىشىدىن باشقىسىنىڭ ئۇنىڭغا ئىشەنمەيدىغانلىقىنى ۋە بۇ كىشى خاتا يولنى تاللايدۇ، دەپ يېزىۋەتكەن كىشىدىن باشقا كىشىنىڭ ئېزىپ كەتمەيدىغانلىقىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا خەۋەر قىلىپ يۇقىرىقى ئايەتنى نازىل قىلدى.

* * * * * * *

خَتَمَ ٱللَّهُ عَلَىٰ قُلُوبِهِمۡ وَعَلَىٰ سَمۡعِهِمۡۖ وَعَلَىٰٓ أَبۡصَٰرِهِمۡ غِشَٰوَةٞۖ وَلَهُمۡ عَذَابٌ عَظِيمٞ ﴿٧﴾

***اللە ئۇلارنىڭ دىللىرىنى ۋە قۇلاقلىرىنى پېچەتلىۋەتكەن (ئىماننىڭ نۇرى كىرمەيدۇ)، ئۇلارنىڭ كۆزلىرى پەردىلەنگەن (ھەقىقەتنى كۆرمەيدۇ)، ئۇلار (ئاخىرەتتە) قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ﴿7﴾.***

[1] سۈرە يۇنۇس 96 - 97 - ئايەتلەر.
[2] سۈرە بەقەرە 145 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] بۇ سۆزدىن اللە بىر كىشىنى ئازغۇنلۇق يولىنى ئۆزى پۈتىۋېتىپ تۇرۇپ، ئاندىن ئۇنى سەن خاتا يولدا ماڭدىڭ دەپ ئۆزى ئازابلايدىكەن دېگەن خاتا چۈشەنچە بولۇپ قالسا ھەرگىزمۇ بولمايدۇ. چۈنكى، اللە تەئەلانىڭ بىر كىشىگە بەختسىزلىكنى پۈتۈۋېتىشى ۋە توغرا يولدىن ئازدۇرۇۋېتىشى شۇ كىشىنىڭ ئۆزىگە باغلىقتۇر. ھەر بىر كىشىنىڭ توغرا يولنى ياكى خاتا يولنى تاللاش ئەركىنلىكى بار. بىر كىشى شۇ ئەركىنلىكى بىلەن توغرا يولنى تاللىماي خاتا يولنى تاللىغان بولسا، اللە ئۇ كىشىنى شۇ خاتا يولدا مېڭىشقا باشلاپ قويىدۇ. ئەگەر ياخشى يولنى تاللىغان بولسا، شۇ ياخشى يولدا مېڭىشقا باشلاپ قويىدۇ.
[4] سۈرە رەئد 40 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[5] سۈرە ھۇد 12 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

قەتادە بۇ ئايەت ھەققىدە مۇنداق دېدى: شەيتان ئۇلاردىن كۈچلۈك كېلىپ كەتتى، ئۇلار شەيتانغا بويسۇندى. شۇنىڭ بىلەن اللە ئۇلارنىڭ دىللىرىنى، قۇلاقلىرىنى ۋە كۆزلىرىنى پېچەتلىۋەتتى. شۇڭا ئۇلار توغرا يولنى كۆرەلمەيدۇ، ھەقىقەتنى ئاڭلىيالمايدۇ ۋە چۈشەنمەيدۇ.

ئىبنى جۇرەيج، مۇجاھىدنىڭ اللە تائالانىڭ ﴿اللە ئۇلارنىڭ دىللىرىنى پېچەتلىۋەتتى﴾ دېگەن ئايىتى توغرىسىدا مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: كىشىلەرنىڭ قىلغان گۇناھلىرى ئۇلارنىڭ دىللىرىنى ھەر تەرەپتىن قورشاپ كېلىپ دىلىغا ئورنىشىدۇ. گۇناھلارنىڭ دىلىغا ئورنىشىشى شۇ دىلنىڭ پېچەتلىنىپ كەتكەنلىكىدۇر. ئىبنى جۇرەيج: پېچەتلەش دىل بىلەن قۇلاققىلا بولىدۇ، دېدى.

ئەئمەش مۇنداق دەيدۇ: مۇجاھىد بىزگە (ئىنساننىڭ) دىلىنى ئالقانغا ئوخشىتىپ چۈشەندۈرۈپ: دىل دېگەن قولنىڭ ئالقىنىغا ئوخشاش، ئەگەر بەندە بىر گۇناھ قىلسا، دىل مۇشۇنداق يۇمۇلۇپ كېتىدۇ دەپ ئۆزىنىڭ سىنچىلاق بارمىقىنى يۇمۇپ كۆرسەتتى. ئەگەر يەنە بىر گۇناھ قىلسا ئۇنىڭ دىلى مۇشۇنداق يۇمۇلۇپ كېتىدۇ دەپ يەنە بىر بارمىقىنى يۇمۇپ كۆرسەتتى. شۇنداق قىلىپ بارماقلىرىنىڭ ھەممىسى يۇمۇلۇپ بولغىچە كۆرسەتتى. (ئاندىن ئۇ بەندىنىڭ قىلغان گۇناھلىرى ئۇنىڭ دىلىنى ھەر تەرەپتىن قورشاپ كېلىپ چىرمىۋالغاندىن كېيىن) ئۇنىڭ دىلى پېچەتلىنىپ كېتىدۇ، دېدى.

ئىمام قۇرتۇبى مۇنداق دەيدۇ: پۈتۈن ئالىملار، كاپىرلارنىڭ ئىمان ئېيتىشتىن باش تارتقانلىقىنىڭ جازاسى ئۈچۈن اللە ئۇلارنىڭ دىللىرىغا مۆھۈر بېسىۋېتىدۇ ۋە ئۇلارنىڭ دىللىرىنى پېچەتلىۋېتىدۇ ـ دەپ بىرلىككە كەلدى.

اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن: ﴿بەلكى اللە ئۇلارنىڭ كۇفرى سەۋەبىدىن دىللىرىنى پېچەتلىۋەتتى﴾[1] ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەپ دۇئا قىلغان: «ئى دىللارنى ئۆزگەرتىپ تۇرغۇچى اللە! بىزنىڭ دىلىمىزنى سېنىڭ دىنىڭدا مۇستەھكەم قىلغىن!»[2].

ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنغان ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قومۇشنى بورا توقۇش ئۈچۈن بىر ـ بىرىگە رەتلەپ تىزغانغا ئوخشاش گۇناھلار (كىشىلەرنىڭ) دىللىرىغا بىر ـ بىرلەپ تىزىلىپ كېلىدۇ. قايسى دىل ئۇ گۇناھلارنى قوبۇل قىلسا (يەنى ئۇ كىشى گۇناھ ئىشلانى قىلسا) ئۇ دىلغا قارا چېكىتتىن بىرسى ئۇرۇلىدۇ. قايسى دىل ئۇ گۇناھلارنى قوبۇل قىلمىسا ئۇنىڭغا ئاق چېكىتتىن بىرسى ئۇرىلىدۇ. دىللار مۇشۇ ئاساستا ئىككىگە بۆلىنىدۇ: بىرىنچىسى، ئاق پېتى ساقلىنىپ تۇرىدىغان دىل، بۇ ئاسمان ـ زېمىنلا بولىدىكەن (قىيامەتكىچىلىك) ئۇنىڭغا ھېچقانداق يامان ئىش تەسىر قىلالمايدىغان دىلدۇر. ئىككىنچىسى، (كىشىلەر پايدىلىنالمايدىغان) مايماق كوزىغا ئوخشاش ياخشى ـ ياماننى تونۇيالمايدىغان قارا دىلدۇر».

ئىبنى جەرىر مۇنداق دەيدۇ: مېنىڭ قارىشىمچە مۇشۇ مەسىلە توغرىسىدا ئەڭ توغرا سۆز ئەبۇھۇرەيرىنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن رىۋايەت قىلغان بۇ ھەدىسىدۇر: «مۆمىن گۇناھ ئىشتىن بىرنى قىلسا، ئۇنىڭ دىلىغا قارا چېكىتتىن بىرسى قويۇلىدۇ. قىلغان ئىشىغا تەۋبە قىلىپ، ئۇ ئىشتىن پۈتۈنلەي يانغان بولسا، ئۇنىڭ دىلى باشقىدىن پاكىزلىنىدۇ. (ئەگەر قىلغان يامانلىقتىن يانماي) گۇنا ئىشلارنى داۋاملاشتۇرىۋەرگەن بولسا قارا چېكىت كۆپىيىپ ئۇنىڭ دىلىنى قورشىۋالىدۇ، شۇ قارا چېكىت

[1] سۈرە نىسا 155 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] يامۇقەللىبەلقۇلۇب سەببىت قۇلۇبەنا ئەلا دىينىك.

الله تائالا بۇ سۆزىدە بايان قىلغان قارا چېكىتتۇر دەپ، تۆۋەندىكى ئايەتنى ئوقۇدى: ﴿ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس، بەلكى ئۇلارنىڭ گۇناھلىرى ئۇلارنىڭ دىللىرى قارىيىپ كەتكەن﴾[1] ».

الله تائالا سۈرىنىڭ بېشىدىكى تۆت ئايەتتە مۆمىنلەرنىڭ سۈپەتلىرىنى بايان قىلىپ ئۆتتى. يۇقىرىدىكى ئىككى ئايەتتە كاپىرلارنىڭ ئەھۋاللىرىنى تونۇشتۇردى. الله تۆۋەندىكى ئايەتلەردە ئىچىدىلا ئىمان ئېيتىپ قويۇپ، كۇپۇرلۇقنى دىلىدا يوشۇرۇپ كەلگەن مۇناپىقلارنىڭ ئالامەتلىرىنى تونۇشتۇرىدۇ. كۆپ ساندىكى مۇسۇلمانلار مۇناپىقلارنىڭ ئالامەتلىرىنى بىلەلمىگەچكە ئۇلارنىڭ ئالامەتلىرىنى بىلىۋېلىشى ۋە ئۇلاردىن ھەر زامان ئېھتىيات قىلىشى ۋە ئۆزلىرىنىڭ تۇيماستىن شۇ ئىشنى قىلىپ قېلىشىدىن ساقلىنىشى ئۈچۈن، الله مۇناپىقلارنىڭ ئالامەتلىرىنى قۇرئاننىڭ كۆپىنچە سۈرىلىرىدە ھەر خىل سۈپەتلىرى بىلەن سۈپەتلەپ بېرىدۇ.

* * * * * * *

وَمِنَ ٱلنَّاسِ مَن يَقُولُ ءَامَنَّا بِٱللَّهِ وَبِٱلْيَوْمِ ٱلْأَخِرِ وَمَا هُم بِمُؤْمِنِينَ ﴿٨﴾ يُخَٰدِعُونَ ٱللَّهَ
وَٱلَّذِينَ ءَامَنُواْ وَمَا يَخْدَعُونَ إِلَّآ أَنفُسَهُمْ وَمَا يَشْعُرُونَ ﴿٩﴾

***كىشىلەر ئارىسىدا الله غا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشەندۇق دېگۈچىلەر بار، ھەقىقەتتە ئۇلار ئىشەنمەيدۇ (يەنى ئاغزىدا ئىشەندۇق دېگىنى بىلەن، كۆڭلىدە ئىشەنمەيدۇ)﴿8﴾. ئۇلار الله نى ۋە مۆمىنلەرنى ئالدىماقچى بولىدۇ، ھەقىقەتتە ئۇلار تۇيماستىن ئۆزلىرىنىلا ئالدايدۇ﴿9﴾.***

## "مۇناپىق" دېگەن سۆزنىڭ چۈشەنچىسى توغرىسىدا

مۇناپىقلىق دېگەن كۆرۈنۈشتە ياخشى تەرەپلەرنى ئاشكارىلاپ يامانلىقنى يوشۇرغانلىقتۇر، مۇناپىقلىق مۇنداق ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ. بىرىنچىسى: ئېتىقادىي مۇناپىقلىق، (ئېتىقادىي جەھەتتىكى مۇناپىقلىق دېگەن: ئىسلام دىنىغا كىرگەنلىكىنى كۆرۈنۈشتە ئاشكارا جاكارلاپ كۇپۇرلۇقنى يوشۇرۇشتۇر.) بۇ خىلدىكى مۇناپىقلارنىڭ جايى مەڭگۈ دوزاختا بولىدۇ. ئىككىنچى تۈردىكى مۇناپىقلىق، ئەمەلدىكى مۇناپىقلىقتۇر. (يەنى ئەمەلدىكى مۇناپىقلىق دېگەن قىلغان ۋەدىسىگە ئەمەل قىلماسلىق، ئامانەتكە خىيانەت قىلىش، سۆزلىسە يالغان سۆزلەش، جېدەللىشىپ قالسا ئالدى بىلەن ئېغىزىنى بۇزۇشتەك ئىشلاردۇر). ئەمەلدىكى مۇناپىقلىق چوڭ گۇناھلار قاتارىدىن ھېسابلىنىدۇ. الله خالىسا كېيىن يەنە بۇ نوقتىدا تەپسىلى توختىلىپ ئۆتىمىز.

ئىبنى جەرىر مۇنداق دەيدۇ: مۇناپىق دېگەن، سۆزى ھەرىكىتىگە، ئىچى تېشىغا، كىرىشى چىقىشىغا، باشقىلارنىڭ ئالدىدىكى ھالىتى كەينىدىكى ھالىتىگە ئوخشىمايدىغان كىشىلەردۇر.

## مۇناپىقلىقنىڭ باشلىنىشى توغرىسىدا

مۇناپىقلارنىڭ ئالامەتلىرىنى سۈپەتلەيدىغان ئايەتلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككىدىن مەدىنىگە ھىجرەت قىلغاندىن كېيىن چۈشتى. چۈنكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككىدىكى ۋاقتىدا ھېچقانداق مۇناپىقلىق ھەرىكىتى يوق بولۇپلا قالماي، ئەكسىچە مەجبۇرلانغانلىقتىن كۆرۈنۈشتە كۇپۇرلۇقنى ئاشكارا قىلىپ تۇرۇپ، ئەمەلىيەتتە ئىسلامغا كىرگەن مۇسۇلمانلار بار ئىدى.

[1] سۈرە مۇتەففىفىن 14 ـ ئايەت.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنىگە كەلگەن چاغدا، ”ئەۋس“ ۋە ”خەزرەج“ قەبىلىلىرىدىن (ئىسلامغا كىرگەن) ”ئەنسارىي“ دەپ ئاتىلىدىغان مۇسۇلمانلار بار ئىدى. ئۇلار ئىسلام دىنى كېلىشتىن بۇرۇن ئەرەب مۇشرىكلىرىنىڭ يولى بويىچە بۇتقا چوقۇناتتى. مەدىنىدە ئۆزلىرىنىڭ ئاتا ـ بوۋىلىرىنىڭ يوللىرىنى تۇتۇپ ماڭغان ئەھلى كىتابتىن بولغان يەھۇدىيلارمۇ ياشايتتى. بۇلار تۆۋەندىكىدەك ئۈچ قەبىلىدىن تەركىب تاپقان ئىدى. ”قەينۇقا“ جەمەتى. بۇلار ”خەزرەج“ قەبىسىلىنىڭ ياردەمچىلىرى ئىدى. ”نەزىر“ ۋە ”قۇرەيزە“ جەمەتلىرى. ئۇلار ”ئەۋس“ قەبىلىلىرىنىڭ ياردەمچىلىرى ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنىگە يېڭى كەلگەن چاغدا ”ئەۋس“ ۋە ”خەزرەج“ قەبىلىلىرىدىن ئەنسارىيلار، يەھۇدىيلارنىڭ ئىچىدىن پەقەت ئابدۇللاھ ئىبنى سالام رەزىيەللاھۇ ئەنھۇلا ئىسلام دىنىغا كىرگەن ئىدى. بۇ چاغدا مۇناپىقلىق ھەرىكەتلىرى يوق ئىدى. چۈنكى، ئۇ چاغدا مۇسۇلمانلارنىڭ (كاپىرلارنى) قورقۇنچقا سالغۇدەك كۈچى يوق ئىدى. يەنە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەھۇدىيلار ۋە مەدىنىنىڭ ئەتراپىدا ياشايدىغان نۇرغۇن ئەرەب قەبىلىلىرى بىلەن تىنچلىقتا بىللە ياشاش ئۈچۈن كېلىشىم تۈزگەن ئىدى. مەدىنىدە خەزرەج قەبىلىسىدىن ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەي ئىبنى سەلۇل دەيدىغان بىر كىشى بار ئىدى. ئۇ كىشى مەدىنىگە ئىسلام يېتىپ كېلىشتىن بۇرۇن مەدىنىنىڭ باشلىقى ئىدى. مەدىنىلىكلەر ئۇنى ئۆزلىرىگە پادىشاھ قىلىشنى ئويلىشىپ تۇرغاندا مەدىنىگە ئىسلام يېتىپ كېلىشى بىلەن كىشىلەر ئىسلام دىنىغا كىرىشكە باشلاپ، ئۇ كىشىنى پادىشاھ قىلىشتىن باش تارتقانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭ كۆڭلىدە ئىسلام دىنىغا ۋە مۇسۇلمانلارغا قارىتا ئۆچمەنلىك پەيدا بولدى. (ھىجرىيەنىڭ 2 ـ يىلى) بەدرى ئۇرۇشى بولۇپ، الله نىڭ ياردىمى بىلەن بۇ ئۇرۇشتا مۇسۇلمانلار غەلىبە قازانغاندىن كېيىن ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەي ئىبنى سەلۇل دېگەن كىشى باشچىلىقىدا مەدىنىدىكى يەرلىكلەردىن ۋە يەھۇدىيلاردىن بولۇپ بىر تۈركۈم كىشىلەر ئىسلام دىنىغا يۈزەكىلا كىرىپ قويىدى. شۇ چاغدىن باشلاپ مەدىنىدە ۋە ئۇنىڭ ئەتراپىدىكى يېزىلىق ئەرەبلەردە مۇناپىقلىق ھەرىكەتلىرى كۆرۈلۈشكە باشلىدى. مۇھاجىرلارنىڭ ئىچىدە بولسا، بىرمۇ مۇناپىق يوق ئىدى. چۈنكى، ئۇلارنىڭ ھېچ بىرى مەجبۇرلىنىپ ئەمەس، بەلكى ئۆزلىرىنىڭ ماللىرىدىن، ئۆيلىرىدىن، ئائىلە، بالا ـ چاقىلىرىدىن ۋە زېمىنلىرىدىن الله رازىلىقى ئۈچۈن ۋاز كېچىپ مەدىنىگە ئۆز ئىختىيارلىقى بىلەن ھىجرەت قىلغان ئىدى.

## ﴿كىشىلەر ئارىسىدا الله تائالاغا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشەندۇق دېگۈچىلەر بار، ھەقىقەتتە ئۇلار ئىشەنمەيدۇ﴾ دېگەن ئايەتنىڭ مەنىسى توغرىسىدا

مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق، ئىبنى ئاببىاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئايەتتە دېيىلگەن كىشىلەردىن ”ئەۋس“ ۋە ”خەزرەج“ قەبىلىلىرىدىن بولغان ۋە ئۇلار بىلەن بىر يولدا بولغان مۇناپىقلار كۆزدە تۇتۇلىدۇ. ئەبۇئالىيە، ھەسەن، قەتادە ۋە سۇددى قاتارلىقلارمۇ يۇقىرىدىكى ئايەتنىڭ مەنىسىنى ئىبنى ئاببىاسقا ئوخشاش بايان قىلدى.

مۆمىنلەر مۇناپىقلارنىڭ تاشقى كۆرۈنۈشىگە قاراپ ئالدىنىپ كېتىپ، ئۇلار كاپىر بولسىمۇ ئۇلارنى مۆمىن دەپ قاراپ ئېھتىيات قىلماي نۇرغۇنلىغان يامان ئاقىۋەتلەرگە قالماسلىقى ئۈچۈن الله تائالا مۇناپىقلارنىڭ سۈپەتلىرىنى سۈپەتلەپ بېرىش بىلەن بىرگە مۇناپىقلار ۋە كاپىرلارنى ياخشى دەپ قاراش (ئىسلامدا) قاتتىق چەكلەنگەنلىكىنى بايان قىلىپ مۇنداق دېدى: ﴿**كىشىلەر ئارىسىدا الله غا ۋە**

**ئاخىرەت كۈنىگە ئىشەندۇق دېگۈچىلەر بار، ھەقىقەتتە ئۇلار ئىشەنمەيدۇ (يەنى ئاغزىدا ئىشەندۇق دېگىنى بىلەن، كۆڭلىدە ئىشەنمەيدۇ)﴾.**

الله بۇ ھەقتە يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿مۇناپىقلار سېنىڭ ئالدىڭغا كەلگەن چاغدا: «گۇۋاھلىق بېرىمىزكى سەن ھەقىقەتەن الله نىڭ پەيغەمبىرىدۇرسەن» دەيدۇ، سېنىڭ ھەقىقەتەن الله نىڭ پەيغەمبىرى ئىكەنلىكىڭنى الله بىلىدۇ﴾[1] يەنى ئۇلار سېنىڭ پەيغەمبەرلىكىڭگە گۇۋاھلىق بېرىمىز دېگەن سۆزنى سېنىڭ قېشىڭغا كەلگەن چاغدىلا دەيدۇ. لېكىن ئەمەلىيەتتە ئۇنداق ئەمەس. ئۇلارنىڭ ئىچىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىگە بەرگەن گۇۋاھلىقى بىلەن، دىلىدا يوشۇرغانلىرى ئوخشاش بولمىغانلىقى ئۈچۈن الله تۆۋەندىكى ئايەتتە ئۇلارنى يالغانچىغا چىقىرىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿الله گۇۋاھلىق بېرىدۇكى، مۇناپىقلار چوقۇم يالغانچىلاردۇر﴾[2].

**﴿ھەقىقەتتە ئۇلار ئىشەنمەيدۇ (يەنى ئاغزىدا ئىشەندۇق دېگىنى بىلەن، كۆڭلىدە ئىشەنمەيدۇ. ھەقىقەتتە ئۇلار تۇيماستىن ئۆزلىرىنىلا ئالدايدۇ﴾** يەنى ئۇلار كۇپۇرلۇقنى دىلىدا يوشۇرۇپ، ئىماننى تىلىدا ئېيتىش ئارقىلىق بەزى مۆمىنلەرنى گوللاپ مەنپەئەتلەنگەندەك، الله تائالانىمۇ گوللاپ مەنپەئەتلىنىمىز دەپ ئويلايدۇ.

ئۇلارنىڭ مۆمىنلەرنى گوللىغىنىدەك، الله تائالانىمۇ گوللاش خىيالىغا كەلگەن ھىيلە ـ مىكرى ھەققىدە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇ كۈندە الله ئۆلگەنلەرنىڭ ھەممىسىنى تىرىلدۈرىدۇ، ئۇلار (دۇنيادىكى چاغلىرىدا «بىز مۇسۇلمانمىز» دەپ يالغاندىن) سىلەرگە قەسەم ئىچكەندەك الله غا قەسەم ئىچىدۇ، ئۇلار بۇ قەسەمنىڭ ئۆزلىرىگە پايدىسى بولىدۇ، دەپ ئويلايدۇ. ئاگاھ بولۇڭلاركى، ئۇلار ھەقىقەتەن يالغانچىلاردۇر﴾[3] ئۇلارنىڭ الله تائالانى گوللايمىز دېگەن خاتا كۆز ـ قارىشىغا الله تائالا بۇ ئايەتنى بىلەن رەددىيە بەردى: **﴿ھەقىقەتتە ئۇلار تۇيماستىن ئۆزلىرىنىلا ئالدايدۇ﴾** يەنى ئۇلار شۇ قىلىقى بىلەن ئۆزلىرىدىن باشقىسىنى گوللىمايدۇ ۋە ئۆزلىرىنى گوللىغانلىقىنىمۇ سەزمەيدۇ.

الله تائالا بۇ ھەقتە يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿شۈبھىسىزكى، مۇناپىقلار الله نى ئالدىماقچى بولۇشىدۇ، الله ئۇلارنىڭ ئالدامچىلىقىغا يارىشا جازا بېرىدۇ﴾[4] ئىبنى ئەبۇھاتەم ئىبنى جەرىرنىڭ: الله تائالانىڭ **﴿ئۇلار الله نى ئالدىماقچى بولىدۇ﴾** دېگەن ئايىتىدە مۇناپىقلارنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۇلار "لائىلاھە ئىللەللاھ" دېگەن سۆزنى ئاشكارا دەپ قويۇش ئارقىلىق ئۆزلىرىنىڭ جان ۋە ماللىرىنى ساقلاپ قېلىشنى كۆزلەيدۇ.

سەئىد، قەتادەنىڭ الله تائالانىڭ: **﴿كىشىلەر ئارىسىدا الله غا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشەندۇق دېگۈچىلەر بار، ھەقىقەتتە ئۇلار ئىشەنمەيدۇ (يەنى ئاغزىدا ئىشەندۇق دېگىنى بىلەن، كۆڭلىدە ئىشەنمەيدۇ). ئۇلار الله نى ۋە مۆمىنلەرنى ئالدىماقچى بولىدۇ، ھەقىقەتتە ئۇلار تۇيماستىن ئۆزلىرىنىلا ئالدايدۇ﴾** دېگەن ئايىتى ھەققىدە مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مۇناپىقلارنىڭ ئەخلاقى چىرىك، تىلى بىلەن دىلى، سۆزى بىلەن ئەمەلىيىتى بىر ـ بىرىگە ئوخشىمايدۇ. ئەتتىگەندە بىر خىل ھالەتتە

---

[1] سۈرە مۇنافىقۇن 1 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە مۇنافىقۇن 1 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە مۇجادەلە 18 ـ ئايەت.
[4] سۈرە نىسا 142 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

بولسا، كەچتە يەنە باشقا بىر خىل ھالەتتە بولىدۇ. شامال كېمىنى ھەر تەرەپكە چايقىغاندەك، مۇناپىقلارمۇ بىردەم بىر تەرەپكە، بىردەم يەنە بىر تەرەپكە ئۆتىۋالىدۇ.

* * * * * * *

فِي قُلُوبِهِم مَّرَضٌ فَزَادَهُمُ ٱللَّهُ مَرَضًا ۖ وَلَهُمْ عَذَابٌ أَلِيمٌۢ بِمَا كَانُوا۟ يَكْذِبُونَ ﴿١٠﴾

***ئۇلارنىڭ دىللىرىدا كېسەل (يەنى مۇناپىقلىق ۋە شەكلىنىش) بار، اللە ئۇلارنىڭ كېسىلىنى كۈچەيتىۋەتتى؛ يالغان سۆزلىگەنلىكلىرى (يالغاندىن ئىمانىنى دەۋا قىلغانلىقلىرى ۋە اللە نىڭ ئايەتلىرىنى مەسخىرە قىلغانلىقلىرى) ئۈچۈن ئۇلار قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ***﴿10﴾.

## «كېسەل» دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى توغرىسىدا

سۈددى ﴿**ئۇلارنىڭ دىللىرىدا كېسەل (يەنى مۇناپىقلىق ۋە شەكلىنىش) بار، اللە ئۇلارنىڭ كېسىلىنى كۈچەيتىۋەتتى**﴾ دېگەن ئايەت توغرىسىدا ئەبۇمالىك، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋە بىر تۈركۈم ساھابىلەرنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئايەتتىكى ”كېسەل“ دېگەن سۆز شەك قىلىش دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ. مۇجاھىد، ئىكرىمە، ھەسەنبەسرى، ئەبۇئالىيە رەبىيئ ئىبنى ئەنەس ۋە قەتادە قاتارلىقلارمۇ بۇ ئايەتنى يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش مەنىنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ، دېدى.

ئابدۇراھمان ئىبنى زەيد ئىبنى ئەسلەم، اللە تەئەلانىڭ ﴿**ئۇلارنىڭ دىللىرىدا كېسەل (يەنى مۇناپىقلىق ۋە شەكلىنىش) بار، اللە ئۇلارنىڭ كېسىلىنى كۈچەيتىۋەتتى**﴾ دېگەن ئايىتىدە ئۇ بەدەندىكى كېسەللىك بولماستىن بەلكى (دىنىنىڭ بەزى قانۇنلىرىغا شەك قىلىشقا ئوخشىغان) دىنىي كېسەللىكتۇر[1]. دىنغا مۇناسىۋەتلىك بۇ خىل كېسەلنى بار كىشىلەر مۇناپىقلاردۇر. بۇ كېسەل مۇناپىقلارنىڭ ئىسلام توغرىسىدىكى شەكلىنىشىدۇر.

اللە ئۇلارنىڭ مۇناپىقلىق كېسىلىنى تېخىمۇ ئاشۇرىدۇ، دەپ بۇ ئايەتنى ئوقۇپ: ﴿مۆمىنلەرگە كېلىدىغان بولساق، (ھەر سۈرىدە يېڭى دەلىل ـ ئىسپاتلار بولغانلىقى ئۈچۈن) بۇ (يەنى سۈرە) ئۇلارنىڭ ئىمانىنى كۈچەيتتى، ئۇلار (سۈرىنىڭ نازىل بولۇشىدىن) خۇشال بولىدۇ. دىللىرىدا كېسەل بارلار (يەنى مۇناپىقلار) غا كېلىدىغان بولساق، بۇ (سۈرە) ئۇلارنىڭ كۇفرىغا كۇفرى قوشتى (يەنى ئۇلار مۇناپىقلىقتا تېخىمۇ ئەزۋەيلىدى، تېخىمۇ گۇمراھلاشتى)، ئۇلار كاپىر پېتى ئۆلدى﴾[2] ئۇلارنىڭ يامانلىقىغا يامانلىق، ئازغۇنلۇقىغا ئازغۇنلۇق قوشۇلدى، دېدى. ئابدۇراھماننىڭ بۇ سۆزى مۇناسىپ، ياخشى سۆزدۇر. (اللە تائالا ئۇلارنىڭ ئازغۇنلۇقىغا ئازغۇنلۇق، كۇپۇرلۇقىغا كۇپۇرلۇق قوشۇپ قويغانلىقى) ئۇلار نېمە ئىشنى قىلسا شۇ ئىش بىلەن جازا بەرگەنلىكتۇر. بۇرۇنقى ئالىملارمۇ يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش بايان قىلغان. يەنە اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ھىدايەت تاپقانلارنى اللە تېخىمۇ ھىدايەت قىلىدۇ، ئۇلارغا تەقۋادارلىقنىڭ مۇكاپاتىنى بېرىدۇ﴾[3].

---

(1) دىنىي كېسەللىك دېگىنىمىز، دىنىي تەلىماتلارنىڭ بەزىسىگە ئىشىنىپ بەزىسىگە ئىشەنمەي، بەزى يەرلىرى ئىدىيەمدىن ئۆتمەي قالدى دەپ دىنغا شەك قىلىشتۇر.

(2) سۈرە تەۋبە 25 — 26 ـ ئايەتلەرنىڭ بىر قىسمى.

(3) سۈرە مۇھەممەد 17 ـ ئايەت.

اللّٰە تائالانىڭ ﴿**يالغان سۆزلىگەنلىكلىرى (يەنى يالغاندىن ئىماننى دەۋا قىلغانلىقلىرى ۋە اللّٰەنىڭ ئايەتلىرىنى مەسخىرە قىلغانلىقلىرى) ئۈچۈن ئۇلار قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ**﴾ دېگەن ئايىتىدە، مۇناپىقلار يەنە يالغانچى دېگەن نام بىلەنمۇ سۈپەتلىنىدۇ. ئۇلار غەيبنى يالغان دەيدۇ. چۈنكى، ئۇلار يالغانچىلاردۇر. ئۇلار دىنغا شەك قىلىش ۋە غەيبكە ئىشەنمەسلىك ياكى غەيبنى يالغانغا چىقىرىشتەك سۈپەتلەرنى ئۆزلىرىگە جەملىۋالىدى.

ئەسكەرتىش: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بەزى مۇناپىقلارنى بىلەتتى، دېگەن كىشىلەر ھۇزەيفىنىڭ بۇ ھەدىسىگە ئاساسلىنىدۇ: «تەبۇك ئۇرۇشى بولغاندا قاراڭغۇ بىر كېچىدە تەبۇكقا يېقىن بىر داۋاننىڭ يېنىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تۆگىسىنى ئۈركۈتۈش ئارقىلىق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى تۆگىدىن يىقىتىۋېتىشنى پىلانلاپ قەستلەپ تۇرغان 14 كىشىنىڭ پىلانىنى اللّٰە تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ۋەھيي ئارقىلىق بىلدۈردۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ كىشىلەرنى ھۇزەيفىگە خەۋەر قىلدۇ».

بۇنىڭدىن باشقا مۇناپىقلار توغرىسىدا اللّٰە تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئەتراپىڭلاردا ئەئرابىلاردىن مۇناپىقلار بار، مەدىنە ئاھالىسىدىنمۇ مۇناپىقلىقتا چىڭ تۇرغانلار بار، ئۇلارنى سەن بىلمەيسەن، بىز بىلىمىز، ئۇلارنى ئىككى قېتىم (يەنى دۇنيادا قەتل قىلىش ۋە ئەسىر ئېلىش بىلەن، ئۆلگەندە گۆر ئازابى بىلەن) جازالايمىز. ئاندىن ئۇلار (ئاخىرەتتە) چوڭ ئازابقا (يەنى دوزاخ ئازابىغا) قايتۇرۇلىدۇ﴾[1] ﴿ئەگەر مۇناپىقلار، (نىفاقتىن) دىللىرىدا كېسەل بارلار، مەدىنىدە يالغان خەۋەر تارقاتقۇچىلار (قىلمىشلىرىدىن) يانمىسا، (ئى مۇھەممەد) ئەلۋەتتە بىز سېنى ئۇلارغا مۇسەللەت قىلىمىز، ئاندىن ئۇلار مەدىنىدە لەنەتكە ئۇچرىغان ھالدا سەن بىلەن ئازغىنا ۋاقىت تۇرالايدۇ (يەنى ئۇلار مەدىنىدىن سۈرگۈن قىلىنىپ ھەيدەپ چىقىرىلىدۇ، چىقىپ كېتىشكە تەييارلىق قىلىۋېلىش ئۈچۈن مەدىنىدە پەقەت ئازغىنا ۋاقىت تۇرالايدۇ). ئۇلار قەيەردە بايقالسا، شۇ يەردە تۇتۇلىدۇ ۋە ئۆلتۈرۈلىدۇ﴾[2].

يۇقىرىقى ئايەتلەردە مۇناپىقلارنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ باشقۇرۇش دائىرىسىدە ئەمەس ئىكەنلىكىگە ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇلارنى ئېنىق بىلمەيدىغانلىقىغا دەلىل - ئىسپات باردۇر. لېكىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بەزى مۇناپىقلارنىڭ سۈپەت ۋە ئالامەتلىرى كۆرسىتىلىپ بېرىلەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شۇ سۈپەت ۋە ئالامەتلەر ئارقىلىق بەزى كىشىلەرنىڭ مۇناپىق ئىكەنلىكىنى سېزەتتى. اللّٰە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئەگەر بىز خالىساق، ئۇلارنى چوقۇم ساڭا بىلدۈرەتتۇق، چوقۇم ئۇلارنىڭ سىماسىدىن تونۇيتتۇڭ، سەن ئەلۋەتتە سۆزىنىڭ ئۇسلۇبىدىن ئۇلارنى تونۇيسەن، اللّٰە سىلەرنىڭ ئەمەللىرىڭلارنى بىلىپ تۇرىدۇ﴾[3].

ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەي ئىبنى سەلۇل ناھايىتى نامى چىققان مۇناپىق ئىدى. ئۇنىڭ مۇناپىق ئىكەنلىكىگە زەيد ئىبنى ئەرقەم گۇۋاھلىق بەرگەن. ئۇ توغرىسىدا ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر

---

[1] سۈرە تەۋبە 101 - ئايەت.
[2] سۈرە ئەھزاب 60 — 61 - ئايەتكىچە.
[3] سۈرە مۇھەممەد 30 - ئايەت.

ئەلەيھىسسالامغا كايىغاندا[1] پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆمەرگە مۇنداق دەپ جاۋاب بەردى: «ئەرەبلەرنىڭ مۇھەممەد ئۆزىنىڭ ساھابىلىرىنى ئۆلتۈرىۋېتىپتۇ دېيىشىنى يامان كۆرىمەن» ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەي مۇسۇلمانلارغا چوڭ زىيانلارنى سالغان مۇناپىق بولسىمۇ، ئۇ ئۆلگەن چاغدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ نامىزىنى چۈشۈردى. باشقا مۇسۇلمانلارنىڭ دەپنىسىگە قاتناشقاندەك ئۇنىڭ دەپنىسىگە قاتناشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ھەقتە مۇنداق دېدى: «مەن ئۇنىڭ نامىزىغا قاتنىشىش ياكى قاتناشماسلىق توغرىسىدا تاللاش ئىختىيارىغا قويۇلدۇم، مەن قاتنىشىشنى تاللىدىم».

يەنە بىر رىۋايەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «ئەگەر ئۇنىڭ گۇناھىنى كەچۈرۈۋېتىشنى 70 قېتىمدىن ئارتۇق تىلىگىنىمدە ئۇنىڭ گۇناھىنىڭ كەچۈرۈلۈپ كېتىدىغانلىقىنى بىلگەن بولسام، ئەلۋەتتە گۇناھىنىڭ كەچۈرۈلۈشىنى 70 قېتىمدىن ئارتۇق تىلەيتتىم»[2].

* * * * * * *

وَإِذَا قِيلَ لَهُمْ لَا تُفْسِدُوا۟ فِى ٱلْأَرْضِ قَالُوٓا۟ إِنَّمَا نَحْنُ مُصْلِحُونَ ﴿11﴾ أَلَآ إِنَّهُمْ هُمُ
ٱلْمُفْسِدُونَ وَلَـٰكِن لَّا يَشْعُرُونَ ﴿12﴾

*ئۇلارغا: «يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلماڭلار» دېيىلسە، «بىز ئىسلاھ قىلغۇچىلارمىز» دەيدۇ﴿11﴾. بىلىڭلاركى، ئۇلار ھەقىقەتەن بۇزغۇنچىلاردۇر، لېكىن بۇنى ئۆزلىرى تۇيمايدۇ﴿12﴾.*

## «بۇزغۇنچىلىق» نىڭ ئۆز ئىچىگە ئالغان مەنىلىرى توغرىسىدا

سۇددى بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋە بىر تۈركۈم ساھابىلەرنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلغان: ﴿**ئۇلارغا: «يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلماڭلار» دېيىلسە، «بىز ئىسلاھ قىلغۇچىلارمىز» دەيدۇ**﴾ بۇزغۇنچىلىق قىلغۇچىلار مۇناپىقلاردۇر. ئەمما اللہ تائالانىڭ ﴿**يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلماڭلار**﴾ دېگەن ئايىتىدىكى "بۇزغۇنچىلىق" اللہ تائالاغا كۇپۇرلۇق قىلىش، يامان ئىشلارنى قىلىشتۇر. ئۇنداقتا بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ئۇلارغا: اللہ غا كۇپۇرلۇق قىلماڭلار ۋە يەر يۈزىدە يامان ئىشلارنى قىلماڭلار دېيىلسە، دېگەنلىك بولىدۇ.

ئەبۇجەئفەر، ئەبۇئالىيەنىڭ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: يەر يۈزىدە (اللہ غا) ئاسىيلىق قىلماڭلار، ئۇلارنىڭ بۇزغۇنچىلىقى اللہ غا ئاسىيلىق قىلىشتۇر. چۈنكى، يەر يۈزىدە اللہ غا ئاسىيلىق قىلغان ياكى ئاسىيلىق قىلىشقا بۇيرۇغان كىشى يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق

[1] پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ھېچ قانداق كىشىنىڭ ئاچچىغلىنىشى دۇرۇس ئەمەس ھەم ھېچكىشىمۇ ئاچچىغلانمايدۇ. ئۆمەرنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا كايىشى ئەسلى ئاچچىقلىنىپ كايىغان ئەمەس، بەلكى ئابدۇللا ئىبنى ئۇبەيىنىڭ مۇسۇلمانلارغا قاتتىق زىيىنى كەلگەن مۇناپىقلاردىن بولغاچقا، ئۆمەرنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئۇ مۇناپىقنى نىمىشقا ئۆلتۈرۋەتمەيمىز، دېگەنگە ئوخشاش سۆزىدۇر.

[2] پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ مۇناپىقنىڭ گۇناھىنىڭ كەچۈرلۈشىنى اللہ دىن 70 قېتىم تىلىگەن. اللہ ئۇنىڭ گۇناھىنى ئۇنىڭدىنمۇ كۆپ تىلىسىمۇ كەچۈرمەيدىغانلىقى توغرىسىدا ئايەت چۈشۈرگەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدەك ـ دۇنيا ۋە ئاخىرەتتىكى اللہ نىڭ ئەڭ ئېزىز بەندىسى مۇناپىقلارنىڭ گۇناھىنىڭ كەچۈرلۈشىنى سورىسىمۇ اللہ نىڭ ئۇلارنىڭ گۇناھىنى كەچۈرمەسلىكىنىڭ سەۋەبى، تارىختىن بۇيان ھازىرغا قەدەر مۇسۇلمانلارغا كەلگەن زىيانىنىڭ بېشىدا مۇناپىقلار بار. دۇنيانىڭ قانداق يېرىدە بولمىسۇن كاپىرلاردىن مۇسۇلمانلارغا كەلگەن زىيان بىۋاستە كەلگەن ئەمەس،كاپىرلارنىڭ مۇسۇلمانلارغا ئېلىپ كەلگەن زىيانلىرى بولسا، مەنمۇ مۇسۇلمان دەپ مۇسۇلمانلارنىڭ ئىچىگە كىرىۋالغان بىر تۈركۈم ۋىجدانسىز مۇناپىقلارنىڭ مۇسۇلمانلارنىڭ ئىچكى سىرلىرىنى ۋە ئۇلارنىڭ ئىش ـ ھەرىكەتلىرىنى كاپىرلارغا يەتكۈزۈش ئارقىلىق كەلگەندۇر. شۇڭا اللہ مۇناپىقلارنىڭ ئالامەتلىرىنى كاپىرنىڭ ئالامەتلىرىدىن كۆپ بايان قىلىدۇ. ئۇلارنى كاپىرلارنىڭ ئازابىدىن قاتتىق ئازاب بىلەن ئازابلايدۇ.

قىلغان بولىدۇ. چۈنكى، ئاسمان - زېمىندا ياخشىلىقنىڭ بەرپا بولۇشى الله غا بويسۇنۇش ئارقىلىقلا قولغا كېلىدۇ. رەبىئى ئىبنى ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋە قەتادە قاتارلىقلارمۇ (بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە) يۇقىرىقىغا ئوخشاش دېدى.

## مۇناپىقلارنىڭ بۇزغۇنچىلىقىنىڭ خىلمۇ خىللىقى توغرىسىدا

ئىبنى جەرىر مۇنداق دەيدۇ: مۇناپىقلار ئۆزلىرىنىڭ پەرۋەردىگارىغا ئاسىيلىق قىلىش، پەرۋەردىگارى توسقان ئىشلىرىدىن يانماسلىق، بۇيرۇغان ئىشلىرىنى قىلماسلىق، دىندا شەك قىلىشقا بولمايدىغان ئىشلاردا شەك قىلىش، مۇسۇلمان سۈپىتىگە كىرىۋېلىپ مۆمىنلەرگە كۆز بوياmچىلىق قىلىش، پۇرسەت تاپسىلا كاپىرلارنىڭ مۇسۇلمانلار ئۈستىدىن غەلىبە قىلىشى ئۈچۈن كاپىرلارغا ياردەم بېرىش بىلەن يەر - يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلغۇچىلاردۇر. ئۇلار شۇ بۇزغۇنچىلىقى بىلەن ئۆزلىرىنى يەر يۈزىنى ئىسلاھ قىلغۇچىلار دەپ ئويلايدۇ. مۆمىنلەرنىڭ كاپىرلارنى ئۆزلىرىگە دوست تۇتۇشىمۇ بۇزۇق ئىشلارنىڭ بىر خىلىدۇر. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېدى: ﴿كاپىرلار (ياردەمدە ۋە مىراستا) بىر - بىرىگە ئىگىدۇر، ئەگەر بۇ ھۆكۈمگە ئەمەل قىلمىساڭلار، يەر يۈزىدە پىتنە ۋە چوڭ قالايمىقانچىلىق تۇغۇلىدۇ﴾[1].

الله تائالا مۆمىنلەر بىلەن كاپىرلارنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى بولغان دوستلۇقنى كەسكىن ھالدا چەكلەپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئى مۆمىنلەر! مۆمىنلەرنى (دوست تۇتۇشنى) قويۇپ، كاپىرلارنى دوست تۇتماڭلار، سىلەرنىڭ زىيىنىڭلارغا (يەنى مۇناپىق ئىكەنلىكىڭلارغا) الله نىڭ روشەن پاكىتى بولۇشىنى خالامسىلەر؟ مۇناپىقلار چوقۇم دوزاخنىڭ ئەڭ ئاستىنقى قەۋىتىگە (يەنى قەئرىگە) تاشلىنىدۇ، ئۇلارغا ھەرگىزمۇ (ئازابتىن قۇتقۇزىدىغان) مەدەتكار تاپالمايسەن﴾[2] مۇناپىقلارنىڭ تىلى بىلەن دىلى ئوخشاشمىغاچقا بۇزغۇنچىلىق شۇلاردىن باشلىنىدۇ. چۈنكى، ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ يالغان سۆزلىرى بىلەن مۆمىنلەرنى ئالدايدۇ ۋە كاپىرلارنى ئۆزلىرىگە دوست تۇتىدۇ. مۇناپىقلار كاپىرلارنى دوست تۇتمىسا ۋە ئۇلار بىلەن ئالاقە باغلىمىسا ئۇلاردىن مۇسۇلمانلارغا كېلىدىغان زىيان يەڭگىل بولىدۇ. ئۇلار ئەمەل - ئىبادەتنى (باشقىلارغا كۆرسىتىش ئۈچۈن ئەمەس) الله رازىلىقى ئۈچۈن قىلسا ۋە سۆزى بىلەن ھەرىكىتى بىردەك بولسا (دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە) نىجات تاپقان بولاتتى. شۇڭا الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئۇلارغا: «يەريۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلماڭلار» دېيىلسە، «بىز ئىسلاھ قىلغۇچىلارمىز» دەيدۇ**﴾ يەنى (مۇناپىقلار) بىز، مۆمىنلەر ۋە كاپىرلار بىلەن دوستانە بولۇپ كېلىشىپ ياشايمىز دەيدۇ.

مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق يۇقىرىدىكى ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مۇناپىقلار بولسا مۆمىنلەر ۋە كىتاب بېرىلگەن كىشىلەردىن بولغان ئىككى تەرەپنىڭ ئارىسىنى ياخشىلايمىز، دەيدۇ. الله ئۇلارنىڭ سۆزىگە رەددىيە بېرىپ مۇنداق دېدى: ﴿**بىلىڭلاركى، ئۇلار ھەقىقەتەن بۇزغۇنچىلاردۇر، لېكىن بۇنى ئۆزلىرى تۇيمايدۇ**﴾ يەنى ئۇلارنىڭ مۆمىنلەر ۋە كىتاب بېرىلگەن كىشىلەرنىڭ ئارىسىنى ياخشىلايمىز دەپ ئېلىپ بېرىۋاتقان ئىشىنىڭ ئۆزىلا بۇزغۇنچىلىق قىلىشتۇر. لېكىن، ئۇلار نادان بولغاچقا ئۇ ئىشنىڭ بۇزغۇنچىلىق ئىكەنلىكىنى سەزمەيدۇ.

[1] سۈرە ئەنفال 73 - ئايەت.
[2] سۈرە نىسا 144 — 145 - ئايەتلەر.

* * * * * * *

وَإِذَا قِيلَ لَهُمْ ءَامِنُواْ كَمَآ ءَامَنَ ٱلنَّاسُ قَالُوٓاْ أَنُؤۡمِنُ كَمَآ ءَامَنَ ٱلسُّفَهَآءُۗ أَلَآ إِنَّهُمۡ هُمُ
ٱلسُّفَهَآءُ وَلَٰكِن لَّا يَعۡلَمُونَ ﴿١٣﴾

***ئۇلارغا (يەنى مۇناپىقلارغا): «ئىمان ئېيتقان كىشىلەردەك (يەنى ساھابىلەردەك چىن كۆڭلۈڭلار بىلەن) ئىمان ئېيتىڭلار» دېيىلسە، «بىزئىمان ئېيتقان ئەخمەقلەرگە ئوخشاش ئىمان ئېيتامدۇق؟» دەيدۇ. بىلىڭلاركى، ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىلا ئەخمەقلەر، لېكىن (بۇنى) ئۇلار تۇيمايدۇ﴿13﴾.***

بۇ ئايەتتە كىشىلەرنىڭ الله تائالاغا، ئۇنىڭ پەرىشتىلىرىگە، چۈشۈرگەن كىتابلىرىغا، پەيغەمبەرلىرىگە، ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلىشنىڭ ھەق ئىكەنلىكىگە، جەننەت ۋە دوزاخنىڭ ھەق ئىكەنلىكىگە ۋە ئۇنىدىن باشقا ئىمان كەلتۈرۈشكە تېگىشلىك نەرسىلەرگە ئىشەنگىنىدەك، سىلەرمۇ شۇ نەرسىلەرگە ئىشىنىڭلار، بۇيرۇغان ئىشلارنى قىلىش، توسقان ئىشلاردىن يېنىش ئارقىلىق الله تائالاغا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە بويسۇنۇڭلار دېيىلسە، ئۇلار: ﴿**«بىزئىمان ئېيتقان ئەخمەقلەرگە ئوخشاش ئىمان ئېيتامدۇق؟»**﴾ دەپ جاۋاب بېرىدۇ.

ئەبۇئالىيە ۋە سۇددى ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋە بىر تۈركۈم ساھابىلەرنىڭ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە يۇقىرىقىغا ئوخشاش دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلغان.

رەبىئ ئىبنى ئەنەس، ئابدۇراھمان ئىبنى زەيد ۋە باشقا ئالىملارنىڭمۇ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە كۆز قارىشى يۇقىرىقىدىكىگە ئوخشاش بولۇپ، ئۇلار بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: مۇناپىقلار مۇنداق دەيدۇ: ساھابىلار ئەخمەق تۇرسا، بىز ئۇلار بىلەن بىر مەرتىۋىدە ۋە بىر يولدا بولامدىمىز؟ الله ئۇ مۇناپىقلارغا مۇنداق جاۋاب قايتۇرىدۇ: ﴿**ئۇلار ھەقىقەتەن بۇزغۇنچىلاردۇر، لېكىن بۇنى ئۆزلىرى تۇيمايدۇ**﴾ يەنى ئۇلار قاتتىق بىلمىسىزلىكىدىن، ئۆزلىرىنىڭ ئازغۇنلۇقتا ئىكەنلىكىنى ۋە ناھايىتىمۇ ئەخمەق ئىكەنلىكىنى بىلمەيدۇ.

* * * * * * *

وَإِذَا لَقُواْ ٱلَّذِينَ ءَامَنُواْ قَالُوٓاْ ءَامَنَّا وَإِذَا خَلَوۡاْ إِلَىٰ شَيَٰطِينِهِمۡ قَالُوٓاْ إِنَّا مَعَكُمۡ إِنَّمَا نَحۡنُ
مُسۡتَهۡزِءُونَ ﴿١٤﴾ ٱللَّهُ يَسۡتَهۡزِئُ بِهِمۡ وَيَمُدُّهُمۡ فِي طُغۡيَٰنِهِمۡ يَعۡمَهُونَ ﴿١٥﴾

***ئۇلار مۆمىنلەر بىلەن ئۇچراشقىنىدا: «بىز ئىمان ئېيتتۇق» دېيىشىدۇ، شاياتۇنلىرى (يەنى مۇناپىق كاتتىباشلىرى) بىلەن يالغۇز جايدا تېپىشقاندا بولسا: «بىز ھەقىقەتەن سىلەر بىلەن بىللىمىز، پەقەت (تىلىمىزنىڭ ئۇچىدىلا ئىمان ئېيتىپ قويۇپ) مۆمىنلەرنى مەسخىرە قىلىمىز» دەيدۇ﴿14﴾. مەسخىرە قىلغانلىقلىرى ئۈچۈن الله ئۇلارنى جازالايدۇ، ئۇلارنى گۇمراھلىقلىرىدا قويۇپ بېرىدۇكى، ئۇلار تېڭىرقىغان ھالدا يۈرۈشىدۇ﴿15﴾.***

## مۇناپىقلارنىڭ ھىيلىسى ۋە ئالدامچىلىقى توغرىسىدا

مۇناپىقلار مۆمىنلەرگە يولۇققاندا بىز الله تائالاغا ئىشەندۇق، دەيدۇ ۋە ئۇلارنى ئالداش ۋە مۆمىنلەرنىڭ ئۇرۇشلاردا ئالغان غەنىمەتلىرىگە شېرىك بولۇش ئۈچۈن، ئۆزلىرىنىڭ الله تائالاغا

ئىشەنگەنلىكلىرىنى ۋە ئۇلار بىلەن دوست ئىكەنلىكلىرىنى ئىزهار قىلىشىدۇ. مۇناپىقلار يەھۇدىي ۋە مۇشرىك كاتتىباشلىرىنىڭ قېشىغا بارغاندا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**بىز ھەققەتەن سىلەر بىلەن بىللىمىز**﴾ بۇ ئايەت ھەققىدە مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق، ئىبنى ئاببباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: سىلەر قايسى يولدا بولساڭلار، بىزمۇ شۇ يولدا. سىلەر قايسى گۇرۇھتا بولساڭلار، بىزمۇ شۇ گۇرۇھتا ﴿**پەقەت (تىلىمىزنىڭ ئۇچىدىلا ئىمان ئېيتىپ قويۇپ) مۆمىنلەرنى مەسخىرە قىلىمىز » دەيدۇ**﴾.

زەھھاك، ئىبنى ئاببباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ﴿**پەقەت (تىلىمىزنىڭ ئۇچىدىلا ئىمان ئېيتىپ قويۇپ) مۆمىنلەرنى مەسخىرە قىلىمىز دەيدۇ**﴾ يەنى بىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرىنى مەسخىرە قىلىمىز دەيدۇ. رەبىيئ ئىبنى ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋە قەتادە قاتارلىقلارمۇ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسىنى ئىبنى ئاببباسقا ئوخشاش چۈشەندۈردى.

الله تائالا مۇناپىقلارنىڭ بىز مۆمىنلەرنى مەسخىرە قىلىمىز، دېگەن سۆزلىرىگە جاۋاب قايتۇرۇپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**مەسخىرە قىلغانلىقلىرى ئۈچۈن الله ئۇلارنى جازالايدۇ، ئۇلارنى گۇمراھلىقلىرىدا قويۇپ بېرىدۇكى، ئۇلار تېڭىرقىغان ھالدا يۈرۈشىدۇ**﴾.

ئىبنى جەرىر مۇنداق دەيدۇ: مۇناپىقلارنىڭ قىلمىشلىرىغا قىيامەت كۈنى جازا بېرىدىغانلىقىنى بايان قىلىپ الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇ كۈندە مۇناپىق ئەرلەر، مۇناپىق ئاياللار مۆمىنلەرگە: « بىزنى كۈتۈپ تۇرۇڭلار، سىلەرنىڭ نۇرۇڭلاردىن ئازراق ئالايلى » دەيدۇ. ئۇلارغا (مەسخىرە يۈزىسىدىن): « ئارقاڭلارغا قايتىپ نۇر تىلەڭلار » دېيىلىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ ئارىسىغا بىر سېپىل سوقۇلىدۇ، سېپىلنىڭ دەرۋازىسى بولىدۇ، دەرۋازىنىڭ ئىچى تەرىپىدە رەھمەت، تېشىدا ئازاب بولىدۇ﴾[1] ﴿كاپىرلار ئۆزلىرىگە (جازا بەرمەستىن) مۆھلەت بېرىشىمىزنى (يەنى ئۆمرىنى ئۇزۇن قىلىشىمىزنى) ھەرگىز ئۆزلىرى ئۈچۈن پايدىلىق دەپ گۇمان قىلمىسۇن، ئۇلارغا مۆھلەت بېرىشىمىز (ۋە ئەجىلىنى كېچىكتۈرۈشىمىز) پەقەت ئۇلارنىڭ گۇناھىنىڭ كۆپىيىشى ئۈچۈندۇر. ئۇلار (ئاخىرەتتە) خار قىلغۇچى ئازابقا دۇچار بولىدۇ﴾[2] الله بۇ ئايەتلەردە ئۇلارنىڭ مۆمىنلەرنى مازاق قىلغانلىقى ۋە مۆمىنلەرنى گوللىغانلىقى ئۈچۈن ئۇلارنى قاتتىق ئازاب بىلەن ئازابلايدىغانلىقىنى بايان قىلدى.

## مۇناپىقلارنىڭ ھىيلە ـ مىكرى ۋە ئۇنىڭ يامان ئاقىۋىتى توغرىسىدا

الله تائالا: ﴿**مەسخىرە قىلغانلىقلىرى ئۈچۈن الله ئۇلارنى جازالايدۇ، ئۇلارنى گۇمراھلىقلىرىدا قويۇپ بېرىدۇكى، ئۇلار تېڭىرقىغان ھالدا يۈرۈشىدۇ**﴾ دېگەن ئايىتىدە ئۆزىنىڭ مۇناپىقلارنى ئۇلارنىڭ مۆمىنلەرنى مەسخىرە ۋە مازاق قىلغانلىقى ئۈچۈن جازالايدىغانلىقىدىن خەۋەر بەردى.

سۈددى الله تەئەلانىڭ: ﴿**ئۇلارنى گۇمراھلىقلىرىدا قويۇپ بېرىدۇكى**﴾ دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئاببباس، ئىبنى مەسئۇد ۋە بىر تۈركۈم ساھابىلارنىڭ: الله تائالا ئۇلارغا ئۇلارنىڭ گۇمراھلىقتا مېڭىشىغا مۆھلەت بېرىدۇ، دېگەنلىكلىرىنى رىۋايەت قىلىدۇ. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇجاھىد: الله تائالا ئۇلارنى گۇمراھلىقلىرىدا تېخىمۇ چوڭقۇرلاشتۇرىدۇ، دېدى. ئىبنى جەرىر بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى: الله تائالا خۇددى: ﴿ئۇلارنىڭ دىللىرىنى، كۆزلىرىنى ھەق (نى چۈشىنىش ۋە كۆرۈش)

---

[1] سۈرە ھەدىد 13 ـ ئايەت.
[2] سۈرە ئال ئىمران 178 ـ ئايەت.

تىن بۇرىۋېتىمىز، ئۇلار دەسلەپتە مۆجىزىلەرگە ئىشەنمىگىنىدەك (يەنە ئىشەنمەيدۇ)، ئۇلارنى گۇمراھلىقلىرىدا تېڭىرقاپ يۈرۈشكە قويۇۋېتىمىز﴾[1] دېگەن ئايىتىدە بايان قىلغانىدەك بىز ئۇلارنى ئۇلارنىڭ ئازغۇنلۇقلىرىدا ۋە گۇمراھلىقلىرىدا تېخىمۇ چوڭقۇرلاشتۇرىمىز ۋە قويۇپ بېرىمىز دېگەنلىك بولىدۇ، دېدى.

﴿**ئۇلار تېڭىرقىغان ھالدا يۈرۈشىدۇ**﴾ يەنى ئۇلار مەنىۋىي مەينەتلىك ۋە نىجىسلىق قورشىۋالغان ئازغۇنلۇق ۋە كاپىرلىقتا چىقىش يول تاپالماي تېڭىرقاپ يۈرىدۇ. چۈنكى، اللہ تائالا ئۇلارنىڭ دىللىرىغا مۆھۈر بېسىۋەتتى ۋە ھەق يولنى كۆرۈشتىن كور قىلىۋەتتى. ئۇلارنىڭ دىللىرىنى ھىدايەتنى قوبۇل قىلىشتىن توسىۋەتتى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار ھەقىقەتنى تونۇيالمايدۇ ۋە توغرا يولنى تاپالمايدۇ.

* * * * * * *

أُوْلَٰٓئِكَ ٱلَّذِينَ ٱشۡتَرَوُاْ ٱلضَّلَٰلَةَ بِٱلۡهُدَىٰ فَمَا رَبِحَت تِّجَٰرَتُهُمۡ وَمَا كَانُواْ مُهۡتَدِينَ ١٦

***ئەنە شۇلار ھىدايەتنى بېرىپ، گۇمراھلىقنى ئالدى. شۇڭا سودىسى پايدا كەلتۈرمىدى، ئۇلار ھىدايەت تاپقۇچى بولمىدى***﴿16﴾.

سۇددى بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما، ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋە بىر تۈركۈم ساھابىلارنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مۇناپىقلار ئازغۇنلۇق يولىنى تاللىۋېلىپ، توغرا يولنى قويۇپ قويدى.

مۇجاھىد بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: مۇناپىقلار اللہ غا ئىشىنىپ بولۇپ، كېيىن كۇپۇرلۇققا ياندى.

قەتادە بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: ئۇلار توغرا يولدىن ئازغۇنلۇق يولىنى ياخشى كۆردى. يۇقىرىدىكى تەپسىرشۇناس ئالىملارنىڭ سۆزلىرىنى ئىخچاملىغاندا مۇنداق بولىدۇ: مۇناپىقلارنىڭ مەيلى اللہ تائالاغا ئىشىنىپ بولغاندىن كېيىن كۇپۇرلۇققا يانغىنى بولسۇن ياكى بۇرۇندىن باشلاپ كۇپۇرلۇقنى تاللىغىنى بولسۇن، مۇناپىقلار توغرا يولدىن ئازغۇنلۇق يولىغا ئۆتتى. توغرا يولنىڭ ئورنىغا ئازغۇنلۇق يولىنى تاللىدى.

ئۇلارنىڭ ھېچقانداق بىر پايدا كۆرەلمىگەنلىكى توغرىسىدا اللہ تائالا مۇنداق دېدى: ﴿**شۇڭا سودىسى پايدا كەلتۈرمىدى، ئۇلار ھىدايەت تاپقۇچى بولمىدى**﴾ يەنى ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ قىلغان ئىشلىرىدىن ھېچقانداق بىر پايدا كۆرمىدى.

ئىبنى جەرىر بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە قەتادەنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: اللہ نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، مەن مۇناپىقلارنىڭ توغرا يولدىن ئازغۇنلۇققا، مۇسۇلمانلارنىڭ سېپىدىن باشقا بىر گۇرۇھقا، خاتىرجەملىكتىن خاتىرجەمسىزلىككە ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننەتلىرىدىن بىدئەتكە چىقىۋاتقانلىقىنى كۆردۈم. ئىبنى ئەبۇھاتەممۇ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە يۇقىرىقىدىكىگە ئوخشاش رىۋايەت قىلدى.

* * * * * * *

[1] سۈرە ئەنئام 110 ـ ئايەت.

مَثَلُهُمْ كَمَثَلِ ٱلَّذِى ٱسْتَوْقَدَ نَارًا فَلَمَّآ أَضَآءَتْ مَا حَوْلَهُۥ ذَهَبَ ٱللَّهُ بِنُورِهِمْ وَتَرَكَهُمْ فِى ظُلُمَٰتٍ لَّا يُبْصِرُونَ ﴿١٧﴾ صُمٌّۢ بُكْمٌ عُمْىٌ فَهُمْ لَا يَرْجِعُونَ ﴿١٨﴾

***ئۇلار گويا (كېچىدە ئىسسىنىش ۋە يورۇقلۇق ئېلىش ئۈچۈن) ئوت ياققان كىشىلەرگە ئوخشايدۇ، ئوت ئۇلارنىڭ ئەتراپىنى يورۇتقاندا، اللّه ئۇلارنىڭ (ئوتىنىڭ) يورۇقىنى ئۆچۈرۈۋەتتى، ئۇلارنى (ئەتراپىدىكى ھېچ نەرسىنى)كۆرەلمەيدىغان قاراڭغۇلۇقتا قالدۇردى﴿17﴾. ئۇلار گاستۇر (يەنى گاس ئاڭلىمىغاندەك، ياخشىلىقنى ئاڭلىمايدۇ)، گاچىدۇر (يەنى گاچا سۆزلىيەلمىگەندەك، ياخشىلىقنى سۆزلىيەلمەيدۇ)، كوردۇر (يەنى كور بولۇپ قالغاندەك، توغرا يولنى كۆرمەيدۇ)، شۇڭا ئۇلار (گۇمراھلىقتىن) قايتمايدۇ﴿18﴾.***

## مۇناپىقلارنىڭ مىسالى توغرىسىدا

اللّه تائالا مۇناپىقلارنىڭ توغرا يولدا ماڭماي، ئازغۇنلۇق يولىدا ماڭغانلىقى، توغرا يولنى تونۇپ بولغاندىن كېيىن ئازغۇنلۇق يولىغا ئۆتۈپ كەتكەنلىكىنى ئوت ياققان بىر ئادەمگە ئوخشىتىدۇ، ئۇ ئادەم ئوت ئەتراپىنى يورۇتقاندا، شۇ ئوتتىن پايدىلىنىپ ئەتراپىنى كۆرۈپ خۇشال بولۇپ تۇرغاندا ئوت تۇيۇقسىزلا ئۆچۈپ قالسا، ھېچقانداق نەرسىنى كۆرگىلى بولمايدىغان ۋە ئۇنىڭدىن قۇتۇلۇش مۇمكىن بولمايدىغان دەھشەت بىر قاراڭغۇلۇقنىڭ ئىچىدە قالىدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۇ ئادەم ئاڭلىمايدىغان گاس، سۆزلىيەلمەيدىغان گاچا، قېشىدىكى نۇرنى كۆرەلمەيدىغان كور بولۇپ قالىدۇ. شۇڭا ئۇ ئوتتىن پايدىلىنىۋاتقان ئاۋالقى ھالىتىدەك ھالەتكە ھەرگىزمۇ قايتالمايدۇ. مۇناپىقلار توغرا يولنىڭ ئورنىغا ئازغۇنلۇق يولىنى تاللاشتا ۋە ياخشى كۆرۈشتە يۇقىرىدىكى ئادەمگە ئوخشاشتۇر.

بۇ مىسالدا، مۇناپىقلارنىڭ بۇرۇن اللّه تائالاغا ئىشىنىپ بولغاندىن كېيىن كۇپۇرلۇققا يانغانلىقىغىمۇ دەلىللەر بار. اللّه تائالا بۇنى باشقا بىر ئورۇندا بايان قىلدى.

﴿اللّه ئۇلارنىڭ (ئوتىنىڭ) يورۇقىنى ئۆچۈرۈۋەتتى، ئۇلارنى (ئەتراپىدىكى ھېچ نەرسىنى) **كۆرەلمەيدىغان قاراڭغۇلۇقتا قالدۇردى**﴾ يەنى اللّه ئۇلارنىڭ ئوتلىرىنىڭ، ئۇلارغا پايدا بېرىدىغان نۇرىنى ئۆچۈرۈۋېتىپ، ئۇلارغا زەرەر قىلىدىغان تۈتۈن بىلەن كۈلىنى قالدۇرۇپ قويىدۇ. ئۇلارنى دىنغا شەك قىلىش، كۇپۇرلۇق ۋە مۇناپىقلىق قىلىشتىن ئىبارەت بولغان قاراڭغۇلۇقنىڭ ئىچىدە قويۇپ قويىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار ئەتراپىتىكى ھېچقانداق نەرسىنى كۆرەلمەيدۇ ھەم ئۇ قاراڭغۇلۇقتىن قۇتۇلۇش يولىنى تاپالمايدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۇلار ياخشىلىقنى ئاڭلىمايدىغان گاس، ھەقىقەتنى سۆزلىمەيدىغان گاچا، توغرا يولنى كۆرەلمەيدىغان قارىغۇدۇر.

اللّه تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ھەقىقەتەن كۆزلەرلا كور بولمايدۇ، لېكىن كۆكرەكلەردىكى قەلبلەر كور بولىدۇ (يەنى ھەقىقىي كورلۇق كۆزنىڭ كورلۇقى ئەمەس، دىلنىڭ كورلۇقىدۇر، كور ئادەم ئىبرەت ئالالمايدۇ ۋە چۈشەنمەيدۇ)﴾[1] شۇڭا ئۇلار بۇرۇنقى توغرا يولغا قايتالمايدۇ.

* * * * * * *

[1] سۈرە ھەج 46 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

أَوْ كَصَيِّبٍ مِّنَ ٱلسَّمَآءِ فِيهِ ظُلُمَٰتٌ وَرَعْدٌ وَبَرْقٌ يَجْعَلُونَ أَصَٰبِعَهُمْ فِىٓ ءَاذَانِهِم مِّنَ ٱلصَّوَٰعِقِ حَذَرَ ٱلْمَوْتِ ۚ وَٱللَّهُ مُحِيطٌۢ بِٱلْكَٰفِرِينَ ﴿١٩﴾ يَكَادُ ٱلْبَرْقُ يَخْطَفُ أَبْصَٰرَهُمْ ۖ كُلَّمَآ أَضَآءَ لَهُم مَّشَوْا۟ فِيهِ وَإِذَآ أَظْلَمَ عَلَيْهِمْ قَامُوا۟ ۚ وَلَوْ شَآءَ ٱللَّهُ لَذَهَبَ بِسَمْعِهِمْ وَأَبْصَٰرِهِمْ ۚ إِنَّ ٱللَّهَ عَلَىٰ كُلِّ شَىْءٍ قَدِيرٌ ﴿٢٠﴾

***ياكى ئۇلار زۇلمەتلىك، گۈلدۈرمامىلىق ۋە چاقماقلىق قاتتىق يامغۇردا قالغان، گويا چاقماق سوقۇۋېتىپ ئۆلۈپ كېتىشتىن قورقۇپ، قۇلاقلىرىنى بارماقلىرى بىلەن ئېتىۋالغان كىشىلەرگە ئوخشايدۇ. اﷲ كاپىرلارنى (يەنى ئۇلارنىڭ ھەممە ئەھۋالىنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر﴿19﴾. چاقماق چاقنىغاندا ئۇلار كۆز نۇرىدىن ئايرىلىپ قالغىلى تاس قالىدۇ، ئۇلار چاقماق يورۇقىدا مېڭىۋالىدۇ. قاراڭغۇلۇق قاپلىغاندا تۇرۇپ قالىدۇ. اﷲ خالىسا ئىدى، ئۇلارنى ئاڭلاش ۋە كۆرۈش قۇۋۋىتىدىن ئەلۋەتتە مەھرۇم قىلاتتى. اﷲ ھەقىقەتەن ھەر نەرسىگە قادىردۇر﴿20﴾.***

## مۇناپىقلارنىڭ يەنە بىر مىسالى توغرىسىدا

بۇ ئايەتلەر اﷲ تائالانىڭ يەنە بىر تۈردىكى مۇناپىقلارنى ئوخشىتىشىدۇر. بۇ تۈردىكى مۇناپىقلار بەزى ۋاقىتتا ھەقىقەتنى تونۇيدىغان بەزى ۋاقىتتا ئۇنىڭغا شەك قىلىدىغان كىشىلەردۇر.

ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما بىر تۈركۈم ساھابىلار، ئەبۇئالىيە، مۇجاھىد، سەئىد ئىبنى جۇبەير، ئەتا، ھەسەنبەسرى، قەتادە، ئەتىيە ئەۋفى، ئەتا خۇراسانى، سۇددى ۋە رەبىيئ ئىبنى ئەنەس قاتارلىقلار بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دېدى: مۇناپىقلار قاتتىق قاراڭغۇلۇق، گۈلدۈرمامىلىق ۋە چاقماق چېقىپ يېغىۋاتقان قاتتىق يامغۇردا قالغان، چاقماق سوقۇۋېتىپ ئۆلۈپ كېتىشىدىن قورقۇپ، بارماقلىرىنى قۇلاقلىرىغا تىقىۋالغان كىشىلەرگە ئوخشايدۇ[1].

اﷲ تائالا تۆۋەندىكى ئايەتلىرىدە دېگەندەك مۇناپىقلار بەك قورقۇنچاق كېلىدۇ. اﷲ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇلار: «بىز چوقۇم سىلەر (يەنى سىلەرگە ئوخشاش مۇسۇلمانلار) دىن» دەپ، اﷲ بىلەن قەسەم ئىچىدۇ. ئۇلار سىلەردىن ئەمەس، لېكىن ئۇلار (زىيان ـ زەخمەتكە ئۇچراشتىن قورقۇپ، ئاغزىدا مۇسۇلمان بولغان) قورقۇنچاق قەۋمدۇر. ئەگەر ئۇلار بىرەر قورغان ياكى غار ۋەياكى گەمىنى تاپسا ئىدى، ئۇلار شۇ تەرەپكە قاراپ ئەلۋەتتە يۈگۈرۈشكەن بولاتتى﴾[2] ئۇلارنىڭ چاقماقنىڭ سوقۇۋېتىشىدىن قورقۇپ بارماقلىرى بىلەن قۇلاقلىرىنى ئېتىۋېلىشلىرى ئۇلارغا ھېچقانداق پايدا كەلتۈرمىدى. ئۇلاردىن ھېچقانداق نەرسىنى توسۇپ قالالمىدى. چۈنكى، اﷲ تائالا ئۇلارنى ئۆز قۇدرىتى بىلەن ھەر تەرەپتىن قورشاپ تۇرغۇچىدۇر. ئۇلار اﷲ تائالانىڭ خاھىشى ئاستىدا ياشايدۇ. اﷲ تائالا ئۇلارنى قانداق قىلاي دېسە شۇنداق قىلالايدۇ. اﷲ تائالا، ئۇلارنى ئۆز قۇدرىتى بىلەن قورشاپ تۇرۇدىغانلىقى توغرىسىدا مۇنداق دېدى: ﴿(ئى مۇھەممەد!) سەن لەشكەرلەرنىڭ ـ پىرئەۋن ۋە

---

[1] مانا بۇ مۇناپىقلارنىڭ ھالى، يامغۇردا قالغان ئادەم، گۈلدۈرمامىدىن قورقۇپ بارماقلىرىنى قۇلاقلىرىغا تىقىۋالغىنىغا ئوخشاش مۇناپىقلارمۇ قۇرئاننىڭ ئىچىدىكى ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇيدىغان ۋە يامان ئىشلاردىن توسىدىغان، ياخشى كىشىلەرنى مۇكاپاتلايدىغان، يامان كىشىلەرنى ئازابلايدىغان ئايەتلەرنى ئاڭلىغاندا بارماقلىرىنى قۇلاقلىرىغا تىقىۋالىدۇ. يامان كىشىلەرنى ئازابلايدىغانلىق توغرىسىدىكى ئايەتلەر ئۇلارنى بىئارام قىلىپ قورقۇتىدۇ.

[2] سۈرە تەۋبە 56 — 57 - ئايەتلەر.

سەمۇدنىڭ قىسسىسىدىن خەۋەر تاپتىڭمۇ؟ (قۇرەيش مۇشرىكلىرى ئاشۇ كاپىرلارغا نازىل بولغان ئازابتىن ئىبرەت ئالماي) داۋاملىق ئىنكار قىلىشىۋاتىدۇ. الله كاپىرلارنىڭ ئەتراپىنى قورشاپ تۇرغۇچىدۇر﴾[1].

چاقماق ناھايىتى قاتتىق چاقنىلىقىدىن ۋە ئۇلارنىڭ كۆزلىرىنىڭ ئاجىزلىقى ۋە الله تائالاغا ئىشىنىشكە بولغان ئۆزلىرىنىڭ ئىشەنچلىرىدە تۇرالمىغانلىقىدىن چاقماق چاقنىغاندا ئۇلار كۆز نۇرىدىن ئايرىلىپ قالغىلى تاس قالىدۇ. ئىبنى ئەبۇتەلھە، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ بۇ ئايەت ھەققىدە مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بۇ ئايەت مۇناپىقلارنىڭ ئەيىبلىرىنىڭ ھەممىسىنى ئېچىۋەتكىلى تاسلا قالدى.

﴿ئۇلار چاقماق يورۇقىدا مېڭىشىدۇ﴾ ئىبنى ئەبۇتەلھە، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مۇسۇلمانلار كۆپىيىپ، ئىسلام غەلىبە قىلسا، ئۇلار دەرھال بىز ئىسلام دىنىدا دەيدۇ. ئۇرۇشتا يېڭىلىپ مەغلۇبىيەت مۇسۇلمانلارغا كەلسە ئۇلار كۇپۇرلۇققا قايتىدۇ.

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿بەزىلەر اللهغا شەك ـ شۈبھە بىلەن (يەنى تۇراقسىز ھالدا) ئىبادەت قىلىدۇ، ئەگەر ئۇنىڭغا ياخشىلىق يەتسە دىنىدا تۇرىدۇ (مۇنداق ئادەم مۇناپىق بولۇپ، اللهغا دىلى بىلەن ئەمەس، پەقەت تىلى بىلەن ئىبادەت قىلىدۇ)﴾[2].

مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ الله تائالانىڭ ﴿ئۇلار چاقماق يورۇقىدا مېڭىشىدۇ. قاراڭغۇلۇق قاپلىغاندا تۇرۇپ قالىدۇ﴾ دېگەن سۆزىنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۇلار ھەقىقەتنى تونۇپ، ئۇنى سۆزلىگەندە توغرا يولدا بولىدۇ. ئۇلار ھەقتىن (ئىماندىن) كۇپۇرلۇققا قايتقاندا ھودۇقۇشقا چۈشۈپ قالىدۇ. ئەبۇئالىيە، ھەسەنبەسرى، قەتادە، رەبىيئ ئىبنى ئەنەس قاتارلىقلار بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش دېدى. ۋە سۇددىمۇ بىر تۈركۈم ساھابىلارنىڭ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە يۇقىرىقىغا ئوخشاش دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلدى.

قىيامەت كۈنى ھەممە كىشىلەرگە، ئۇلارنىڭ ئىمانىنىڭ ئاجىز ـ كۈچلۈكلىكىگە قاراپ نۇر بېرىلگەندە مۇناپىقلارغا بۇ دۇنيادىكىگە ئوخشاش قىيامەت كۈنىدىمۇ نۇر بېرىلمەيدۇ. كىشىلەرنىڭ ئىچىدىن نۇرى بىر نەچچە كىلومېتىر ئارىلىقنى يورۇتالايدىغان كىشىلەر بولىدۇ. نۇرى بەزى ۋاقىتتا يورۇپ بەزى ۋاقىتتا ئۆچۈپ قالىدىغان كىشىلەرمۇ بولىدۇ. بۇنداقلار نۇرلىرى يانغاندا مېڭىشىدۇ. ئۆچكەندە توختايدۇ، نۇرلىرى پەقەت يانمايدىغان كىشىلەرمۇ بولىدۇ. ئۇلار ئەڭ ئەشەددى مۇناپىقلاردۇر.

الله تائالا قىيامەت كۈنى مۇناپىقلارغا نۇر بېرىلمەيدىغانلىقى توغرىسىدا مۇنداق دېدى: ﴿ئۇ كۈندە مۇناپىق ئەرلەر، مۇناپىق ئاياللار مۆمىنلەرگە: «بىزنى كۈتۈپ تۇرۇڭلار، سىلەرنىڭ نۇرۇڭلاردىن ئازراق ئالايلى» دەيدۇ. ئۇلارغا (مەسخىرە يۈزىسىدىن): «ئارقاڭلارغا قايتىپ نۇر تىلەڭلار» دېيىلىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ ئارىسىغا بىر سېپىل سوقۇلىدۇ، سېپىلنىڭ دەرۋازىسى بولىدۇ، دەرۋازىنىڭ ئىچى تەرىپىدە رەھمەت، تېشىدا ئازاب بولىدۇ﴾[3].

---

[1] سۈرە بۇرۇج 17 — 20 ـ ئايەتكىچە.
[2] سۈرە ھەج 11 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە ھەدىد 13 ـ ئايەت.

اللە تائالا مۆمىنلەر توغرىسىدا مۇنداق دېدى: ﴿ئۇ كۈندە مۆمىن ئەرلەرنى، مۆمىن ئاياللارنى كۆرىسەنكى، ئۇلارنىڭ نۇرى ئۇلارنىڭ ئالدىدا ۋە ئۇلارنىڭ ئوڭ تەرىپىدە ماڭىدۇ، (ئۇلارغا) «بۈگۈن سىلەرگە ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەر بىلەن خۇش خەۋەر بېرىلىدۇ، ئۇ يەرلەردە مەڭگۈ قالىسىلەر، بۇ ئۇلۇغ مۇۋاپپەقىيەتتۇر» (دېيىلىدۇ)﴾[1] ﴿ئۇ كۈندە (يەنى قىيامەت كۈندە) اللە پەيغەمبەرنى ۋە ئۇنىڭ بىلەن بىللە بولغان مۆمىنلەرنى رەسۋا قىلمايدۇ، ئۇلارنىڭ نۇرى ئۇلارنىڭ ئالدىدا ۋە ئوڭ تەرىپىدە يۈرىدۇ، ئۇلار: «ئى پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە نۇرىمىزنى مۇكەممەللەشتۈرۈپ بەرگىن، بىزگە مەغپىرەت قىلغىن، سەن بولساڭ ھەقىقەتەن ھەر نەرسىگە قادىرسەن» دەيدۇ﴾[2].

## نۇر توغرىسىدا كەلگەن ئەسەرلەر

ئىبنى ئەبۇھاتەم، ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ، اللە تائالانىڭ **﴿ئۇلارنىڭ نۇرى ئۇلارنىڭ ئالدىدا ۋە ئوڭ تەرىپىدە يۈرىدۇ﴾** دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: كىشىلەر سىرات كۆۋرۈكىدىن ئۆتكەندە ئۇلارنىڭ دۇنيادا قىلغان ئەمەل ـ ئىبادەتلىرىگە قاراپ نۇر بېرىلىدۇ. ئۇلارنىڭ ئىچىدە تاغدەك ۋە خورما دەرىخىدەك نۇر بېرىلگەنلەرمۇ بار. ئەڭ ئاز نۇر بېرىلگەن كىشىنىڭ نۇرى ئۇنىڭ بارمىقىدا بولۇپ، ئۇ بەزى ۋاقىتتا يېنىپ، بەزى ۋاقىتتا ئۆچۈپ قالىدۇ. يەنە ئىبنى ھاتەم، ئىبنى ئابباسنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مۆمىننىڭ ھەممىسىگە قىيامەت كۈنى نۇر بېرىلىدۇ. ئەمما مۇناپىقلارنىڭ نۇرى ئۆچۈپ قالىدۇ. مۆمىنلەر مۇناپىقلارنىڭ نۇرلىرىنىڭ ئۆچۈپ قالغانلىقىنى كۆرۈپ، ئۆزلىرىنىڭ نۇرىنىڭ ئۆچۈپ قېلىشىدىن قورقۇپ اللە دىن مۇنداق دەپ تىلەيدۇ: **﴿ئى پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە نۇرىمىزنى مۇكەممەللەشتۈرۈپ بەرگىن﴾** زەھھاك ئىبنى مۇزاھىم مۇنداق دېدى: مۆمىن ياكى مۇناپىق بولسۇن، ئىسلامغا كىرگەن ھەممە كىشىگە قىيامەت كۈنى نۇر بېرىلىدۇ. ئۇلار ئۆتىدىغان كۆۋرۈكنىڭ قېشىغا يېقىنلىشىپ بارغاندا مۇناپىقلارنىڭ نۇرلىرى ئۆچۈپ قالىدۇ. مۆمىنلەر مۇناپىقلارنىڭ نۇرلىرىنىڭ ئۆچۈپ قالغانلىقىنى كۆرۈپ، ئۆزلىرىنىڭ نۇرىنىڭ ئۆچۈپ قېلىشىدىن قورقۇپ، اللە دىن مۇنداق دەپ تىلەيدۇ: **﴿ئى پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە نۇرىمىزنى مۇكەممەللەشتۈرۈپ بەرگىن!﴾**.

## مۆمىنلەر، كاپىرلار ۋە مۇناپىقلارنىڭ تۈرلىرى توغرىسىدا

ئىنسانلار تۆۋەندە بايان قىلىنغاندەك بىر نەچچە تۈرگە ئايرىلىدۇ:

1 ـ ھەقىقىي مۆمىنلەر: اللە ئۇلارنىڭ سۈپەتلىرىنى سۈرە بەقەرەنىڭ بېشىدىكى تۆت ئايەتتە بايان قىلىپ ئۆتتى.

2 ـ ئەشەددىي كاپىرلار: اللە ئۇلارنىڭ سۈپەتلىرىنى، مۆمىنلەرنىڭ سۈپەتلىرى بايان قىلىنىپ كەلگەن ئايەتلەرنىڭ ئارقىسىدىنلا كەلگەن ئىككى ئايەتتە بايان قىلىپ كۆرسەتتى.

3 ـ مۇناپىقلار: مۇناپىقلار مۇنداق ئىككى تۈرگە ئايرىلىدۇ: بىرىنچىسى، ئەڭ ئەشەددىي مۇناپىق: اللە بۇ مۇناپىقلارنى يۇقىرىدىكى ئايەتلەردە، ئوتى ئۆچۈپ قېلىپ ھېچقانداق نەرسىنى كۆرگىلى بولمايدىغان زۇلمەت قاراڭغۇدا قالغان كىشىگە ئوخشىتىپ ئۆتتى. ئىككىنچىسى، ئىككىلىنىپ قالغان مۇناپىق. بۇ مۇناپىقلاردا ئىماننىڭ نۇرى بەزىدە چاقناپ، بەزىدە ئۆچۈپ قالىدۇ. اللە بۇ

---

[1] سۈرە ھەدىد 12 ـ ئايەت.

[2] سۈرە تەھرىم 8 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

مۇناپىقلارنى يۇقىرىقى ئايەتلەردە، گۈلدۈرماملىق قاتتىق يامغۇردا قالغان كىشىلەرگە ئوخشىتىپ ئۆتتى. بۇ تۈردىكى مۇناپىقلارنىڭ ئەھۋالى يۇقىرىقى مۇناپىقلارنىڭكىدىن يەڭگىلراق بولىدۇ.

الله تائالا تۆۋەندىكى ئايەتلەردە، ئۆزلىرىنىڭ قىلغان ئىشلىرى ئەمەلىيەتتە توغرا بولمىسىمۇ، ئۇنى توغرا دەپ ئويلايدىغان قاتتىق تەرسا كاپىرلارغا مىسال كەلتۈرۈپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿كاپىرلارنىڭ (ياخشى ئەمەل دەپ ئويلىغان) ئەمەللىرى باياۋاندىكى سەرابقا ئوخشايدۇ، تەشنا ئادەم ئۇنى سۇ دەپ گۇمان قىلىدۇ، ئۇنىڭ يېنىغا كەلسە ھېچ نەرسە كۆرۈنمەيدۇ (يەنى سۇ كۆرمەيدۇ)﴾[1].

تۆۋەندىكى ئايەتتە ئازراق تەرسا كاپىرلارغا بىر مىسال كەلتۈرۈپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿ياكى ئۇلارنىڭ (ياخشى دەپ گۇمان قىلغان) ئەمەللىرى چوڭقۇر دېڭىزدىكى قاراڭغۇلۇققا ئوخشايدۇ، ئۇنى (يەنى دېڭىزنى) قاتمۇقات دولقۇنلار ۋە دولقۇنلارنىڭ ئۈستىدىكى قارا بۇلۇتلار قاپلاپ تۇرىدۇ. (مانا بۇ) قاتمۇقات قاراڭغۇلۇقلاردۇر، (بۇ قاراڭغۇلۇققا گىرىپتار بولغۇچى) قولىنى ئۇزاتسا بارماقلىرىنى كۆرەلمەيدۇ، الله نۇر ئاتا قىلمىسا، كىم بولمىسۇن، نۇرنى كۆرەلمەيدۇ (يەنى الله ھىدايەت قىلمىغان ئادەم ھەرگىز ھىدايەت تاپمايدۇ)﴾[2].

شۇنىڭ بىلەن الله بۇ يەردە كاپىرلارنى مۇنداق ئىككى تۈرگە ئايرىدى: بىرىنچىسى، كۇپۇرلۇققا چاقىرىدىغان كاپىرلار. ئىككىنچىسى ئەگەشكۈچى كاپىرلار: الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېدى: ﴿بەزى كىشىلەر الله (نىڭ قۇدرىتى ۋە سۈپەتلىرى) ئۈستىدە ھېچقانداق دەلىلسىز مۇنازىرىلىشىدۇ، ھەر بىر سەركەش شەيتانغا (يەنى ھەقتىن توسقۇچى كۇففارلارنىڭ كاتتىباشلىرىغا) ئەگىشىدۇ﴾[3] ﴿بەزىلەر (توغرا تونۇشقا ئېلىپ بارىدىغان) ھېچقانداق ھەقىقىي ئىلىمسىز، ھىدايەتسىز ۋە نۇرلۇق كىتابسىز ھالدا الله توغرىسىدا مۇنازىرىلىشىدۇ. (ئۇنىڭ مۇنازىرىلىشىشى نوقۇل نەپسى خاھىشى ۋە تەرسالىقىدىندۇر)﴾[4].

الله مۆمىنلەرنى مۇنداق ئىككى تۈرگە ئايرىدى:

1 ـ ئەڭ بۇرۇن ئىسلام دىنىغا كىرگەنلەر، بۇلار الله نىڭ يېقىن بەندىلىرى.

2 ـ بەختلىك مۆمىنلەر، بۇلار الله تائالانىڭ ياخشى كىشىلىرىدۇر.

يۇقىرىدا سۆزلەنگەن ئايەتلەرنىڭ خۇلاسىسى الله تائالا مۆمىنلەرنى الله تائالانىڭ ئەڭ يېقىن بەندىلىرى، ياخشى كىشىلىرى دەپ ئىككى تۈرگە ئايرىدى.

كاپىرلارنىمۇ كۇپۇرلۇققا چاقىرغۇچى كاپىرلار ۋە ئەگەشكۈچى كاپىرلار دەپ ئىككى تۈرگە ئايرىدى.

مۇناپىقلارنىمۇ ئەڭ ئەشەددىي مۇناپىقلار ۋە مۇناپىقلىقنىڭ بەزى ئالامەتلىرى تېپىلىدىغان مۇناپىقلار دەپ ئىككى تۈرگە ئايرىدى.

## مۇناپىقنىڭ ئىككى تۈرگە بۆلۈنىدىغانلىقى توغرىسىدا

ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئۈچ خىل سۈپەت بار. شۇ ئۈچ خىل سۈپەت بىرلا كىشىدە كۆرۈلسە، ئۇ كىشى ئەڭ ئەشەددىي مۇناپىق

(1) سۈرە نۇر 39 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
(2) سۈرە نۇر 40 ـ ئايەت.
(3) سۈرە ھەج 3 ـ ئايەت.
(4) سۈرە ھەج 8 ـ ئايەت.

بولىدۇ. ئۇنىڭ بىر خىلى كۆرۈلسە، ئۇ كىشى شۇ خىلنى يوقاتقىچىلىك ئۇنىڭدا مۇناپىقلىقنىڭ بىر ئالامىتى كۆرۈلگەن بولىدۇ. ئۇ ئۈچ خىل سۈپەت: يالغان سۆزلەش، ۋەدىسىدە تۇرماسلىق ۋە ئامانەتكە خىيانەت قىلىشتۇر ».

ئالىملار بۇ ھەدىسنى مۇناپىقلىقنىڭ بەزى ئالامەتلىرى ۋە ئىماننىڭ بەزى ئالامەتلىرى بىرلا ۋاقىتتا بىر ئادەمدە تېپىلىدىغانلىقىغا دەلىل قىلىپ كەلتۈردى. مۇناپىقلىق بۇ ھەدىستە دېيىلگەندەك ئەمەلىي مۇناپىقلىق بولىدۇ. ياكى يۇقىرىدىكى ئايەتتە دېيىلگەندەك ئېتىقادىي مۇناپىقلىق بولىدۇ.

## قەلبلەرنىڭ تۈرلىرى توغرىسىدا

ئىمام ئەھمەد، ئەبۇسەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: « قەلبلەر مۇنداق تۆت تۈرگە بۆلۈنىدۇ: بىرىنچىسى، چىراققا ئوخشاش نۇر چاقناپ تۇرىدىغان ساپ، سۈزۈك قەلب. ئىككىنچىسى، پېچەتلىنىپ كەتكەن قەلب. ئۈچىنچىسى، تەتۈر قىلىنىپ كەتكەن قەلب[1]. تۆتىنچىسى، ئىككى يۈزلىمە قەلب. ئەمما نۇر چاقناپ تۇرىدىغان سۈزۈك قەلب بولسا، مۆمىنلەرنىڭ قەلبى بولۇپ، نۇر چاقنىغان چىراق ئۇنىڭ نۇرىدۇر. پېچەتلىۋېتىلگەن قەلب كاپىرلارنىڭ دىلىدۇر. تەتۈر قىلىنىپ كەتكەن قەلب ئەڭ ئەشەددىي مۇناپىقلارنىڭ قەلبىدۇر. چۈنكى، ئۇلار ھەقىقەتنى تونۇپ بولۇپ، ئۇنىڭدىن تېنىۋالدى. ئىككى يۈزلىمە قەلب دېگەن ئىمان ۋە مۇناپىقلىق ئالامىتى بىرلىشىپ كەتكەن قەلبدۇر. ئۇنىڭدىكى ئىمان سۇ بىلەن ئۆسۈپ تۇرغان ئوت ـ چۆپكە ئوخشايدۇ. ئۇنىڭدىكى مۇناپىقلىق ئالامىتى بولسا قان يىرىڭ ئېقىپ تۇرۇۋدىغان جاراھەتكە ئوخشايدۇ. بۇ ئىككى خىل ماددىنىڭ قايسى تەرىپى بېسىپ كەتسە قەلب شۇ تەرەپكە ئېغىپ كېتىدۇ ».

﴿اللہ خالىسا ئىدى، ئۇلارنى ئاڭلاش ۋە كۆرۈش قۇۋۋىتىدىن ئەلۋەتتە مەھرۇم قىلاتتى﴾[2] مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ اللہ تائالانىڭ بۇ ئايىتى ھەققىدە مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مۇناپىقلار ھەقىقەتنى تونۇپ بولۇپ ئۇنىڭدىن يېنىۋالغانلىقى ئۈچۈن اللہ خالىسا ئىدى، ئۇلارنى ئاڭلاش ۋە كۆرۈش قۇۋۋىتىدىن ئەلۋەتتە مەھرۇم قىلاتتى.

﴿اللہ ھەقىقەتەن ھەر نەرسىگە قادىردۇر﴾[3]. بۇ ئايەت ھەققىدە ئىبنى ئابباس مۇنداق دەيدۇ: اللہ ھەقىقەتەن بەندىلەردىن ئۆچ ئېلىشقىمۇ، ياكى ئۇلارنى كەچۈرۈۋېتىشكىمۇ قادىردۇر.

ئىبنى جەرىر مۇنداق دەيدۇ: بۇ ئورۇندا اللہ ئۆزىنى ھەممە نەرسىگە قادىر دەپ سۈپەتلىدى. چۈنكى، ئۇ بۇرۇن مۇناپىقلارنى ئۆزىنىڭ ئازابىدىن ئاگاھلاندۇردى. ئۇلارغا ئۆزىنىڭ ئۇلارنى ھەر تەرەپتىن قورشاپ تۇرىدىغانلىقىنى ۋە ئۇلارنى كۆزلىرىدىن ۋە قۇلاقلىرىدىن ئايرىۋېتىشكە كۈچى يېتىدىغانلىقىغا ئاگاھلاندۇردى.

ئىبنى جەرىر باشچىلىقىدىكى كۆپىنچە تەپسىرشۇناسلار، يۇقىرىدىكى ئايەتتە كەلگەن ئىككى مىسال ئىككى خىل مۇناپىقلار ئۈچۈن كەلتۈرۈلگەن مىسال ئەمەس، بەلكى بىر خىل مۇناپىقلار ئۈچۈن كەلتۈرۈلگەن مىسال دېگەن كۆز قاراشتىدۇر.

* * * * * * *

---

[1] ھەقىقەتتىن يۈز ئۆرىگەن قەلب.
[2] سۈرە بەقەرە 20 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە بەقەرە 20 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

يَٰٓأَيُّهَا ٱلنَّاسُ ٱعۡبُدُواْ رَبَّكُمُ ٱلَّذِي خَلَقَكُمۡ وَٱلَّذِينَ مِن قَبۡلِكُمۡ لَعَلَّكُمۡ تَتَّقُونَ ﴿٢١﴾ ٱلَّذِي جَعَلَ لَكُمُ ٱلۡأَرۡضَ فِرَٰشٗا وَٱلسَّمَآءَ بِنَآءٗ وَأَنزَلَ مِنَ ٱلسَّمَآءِ مَآءٗ فَأَخۡرَجَ بِهِۦ مِنَ ٱلثَّمَرَٰتِ رِزۡقٗا لَّكُمۡۖ فَلَا تَجۡعَلُواْ لِلَّهِ أَندَادٗا وَأَنتُمۡ تَعۡلَمُونَ ﴿٢٢﴾

*ئى ئىنسانلار! تەقۋادارلاردىن بولۇشۇڭلار ئۈچۈن، سىلەرنى ۋە سىلەردىن بۇرۇنقىلار (يەنى ئۆتكەنكى ئۈممەتلەر) نى ياراتقان پەرۋەردىگارىڭلارغا ئىبادەت قىلىڭلار﴿21﴾.الله سىلەرگە زېمىننى تۆشەك ۋە ئاسماننى بىنا (يەنى يۇلتۇزلارنىڭ زىچلىقىدا بىنا غا ئوخشاش) قىلىپ بەردى، بۇلۇتتىن يامغۇر ياغدۇرۇپ بەردى، سىلەرگە رىزىق بولۇش ئۈچۈن يامغۇر ئارقىلىق تۈرلۈك مېۋىلەرنى ئۆستۈرۈپ بەردى. ئەمدى الله غا شېرىك كەلتۈرمەڭلار، ھالبۇكى، سىلەر (الله نىڭ شېرىكى يوقلۇقىنى) بىلىپ تۇرىسىلەر﴿22﴾.*

## الله تائالانىڭ ئىبادەتكە لايىق ھەقىقىي زات ئىكەنلىكىگە ئىمان ئېيتىش توغرىسىدا

الله تائالا بۇ ئايەتتە، ئۆزىنىڭ ئىنسانلارنى يوقلۇقتىن يارىتىپ ئۇلارغا كۆز، قۇلاقتەك تاشقى نېمەتلەرنى، ئەقىل، قەلبتەك ئىچكى نېمەتلەرنى ئاتا قىلغانلىقى، ياشاش ئۈچۈن زېمىن يۈزىنى كەڭ يېيىپ ئۇنى ئېگىز تاغلار بىلەن مۇستەھكەم قىلىپ بەرگەنلىكى، سۇ ئارقىلىق ھەر خىل زىرائەت ۋە يەل ـ يېمىشلەرنى ئۆستۈرۈپ بەرگەنلىكى بىلەن ئۆزىنىڭ ئىبادەتكە لايىق ھەقىقىي زات ئىكەنلىكىنى بايان قىلدى.

الله تائالا بەندىلەرگە بەرگەن نېمەتلىرى توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**سىلەرگە زېمىننى تۆشەك ۋە ئاسماننى بىنا قىلىپ بەردى**﴾ ﴿ئاسماننى بىز بىخەتەر ئۆگزە قىلدۇق، ھالبۇكى، ئۇلار (يەنى مۇشرىكلار) ئاسماندىكى (كۈن، ئاي، يۇلتۇزلارغا ئوخشاش الله نىڭ بارلىقىنى ۋە ئۇنىڭ قۇدرىتىنى كۆرسىتىدىغان) ئالامەتلەردىن غەپلەتتىدۇر﴾[1] ﴿ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ياراتقان، سىلەرگە بۇلۇتتىن يامغۇر ياغدۇرۇپ بەرگەن، ئۇنىڭ بىلەن گۈزەل باغلارنى يېتىشتۈرۈپ بەرگەن كىم؟﴾[2] ﴿الله سىلەرگە زېمىننى تۇرالغۇ، ئاسماننى بىنا قىلدى. سىلەرنى سۈرەتكە كىرگۈزدى. سۈرىتىڭلارنى چىرايلىق قىلدى. سىلەرگە (تۈرلۈك) پاك نەرسىلەرنى رىزىق قىلىپ بەردى. ئەنە شۇ الله سىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىڭلاردۇر، ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى الله نىڭ بەرىكىتى بۈيۈكتۇر﴾[3] يەنى الله ھەممە مەخلۇقاتلارنى ياراتقۇچىدۇر، ئۇلارنىڭ ھەممىسىگە ئۆز لايىقىدا رىزىق بەرگۈچىدۇر، دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ ئىگىسىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن الله ھېچقانداق نەرسە شېرىك كەلتۈرۈلمەي ئىبادەت قىلىنىشقا لايىقتۇر. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئەمدى الله غا شېرىك كەلتۈرمەڭلار، ھالبۇكى، سىلەر (الله نىڭ شېرىكى يوقلۇقىنى) بىلىپ تۇرىسىلەر﴾[4].

[1] سۈرە ئەنبىيا 32 ـ ئايەت.
[2] سۈرە نەمل 60 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە غافىر 64 ـ ئايەت.
[4] سۈرە بەقەرە 22 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن مۇنداق سوئال سورىغانلىقىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى، الله تائالانىڭ دەرگاھىدا قايسى گۇناھ ئېغىر؟ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەپ جاۋاب بەردى: «سېنى ياراتقان الله تائالاغا شېرىك كەلتۈرگەنلىكىڭ».

بۇ ھەقتە مۇئاز رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەن سۆزى بار: الله تائالانىڭ بەندىلىرىنىڭ ئۈستىدىكى ھەققىنى بىلەمسەن؟ الله تائالانىڭ بەندىلىرىدە بولغان ھەققى، بەندىلەرنىڭ الله تائالاغا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەي ئىبادەت قىلىشىدۇر.

يەنە بىر ھەدىستە مۇنداق بايان قىلىنىدۇ: «بىرىڭلار الله ۋە پالانچى خالىسا دېمەڭلار، الله تائالانىڭ خالىشىغا يەنە بىر ئادەمنى شېرىك قىلماسلىق كېرەك ۋە لېكىن الله خالىسا ئۇنىڭدىن كېيىن پالانچى خالىسا دېسۇن».

## پۈتۈن ئالەمنى ياراتقۇچى ﷲ نىڭ بار ۋە بىر ئىكەنلىكىنىڭ دەلىللىرى توغرىسىدا

ئۈستىمىزدىكى يۇلتۇزلۇق ئېگىز ئاسمان، ئاستىمىزدىكى بىپايان كەڭ زېمىن، ئۇنىڭ ئۈستىدىكى قەد كۆتۈرۈپ تۇرغان ئېگىز تاغلار، قۇياش، ئاي، دەل - دەرەخلەر، ئىنسانلارنىڭ پايدىسى ئۈچۈن بىر يەردىن يەنە بىر يەرگە ئېقىپ كېلىدىغان ئۆستەڭ - دەريالار، تاغ - داللاردىكى تۈرلۈك ھايۋانلار ۋە بىر خىل تۇپراقتا ئوخشاش سۇنى ئىچىپ رەڭ ۋە تەملىرى جەھەتتە ھەرخىل مېۋە بېرىدىغان ئۆسۈملۈك ۋە دەرەخلەر دۇنيادىكى ھەر بىر نەرسە بىر ياراتقۇچىنىڭ بارلىقىنىڭ پاكىتىدۇر.

ئەڭ ئاددىي بىر نەرسىنىمۇ دۇنياغا ياراتقۇچىسىز پەيدا بولۇپ قالغان دېيىش ئەقىلگە سىغمايدۇ. دۇنيادىكى بۇ نەرسىلەرنىڭ خىلمۇخىل شەكىللىرىنى ۋە خۇسۇسىيەتلىرىنى ۋە ئۇلارنىڭ ئىنسانلارغا كەلتۈرىدىغان پايدىلىرىنى ئويلىغان كىشى بۇ نەرسىلەرنى ياراتقان زاتنىڭ ناھايىتى قۇدرەتلىك ۋە ھەممە ئىشنى ھېكمەت بىلەن قىلغۇچى ۋە ئۆزىنىڭ بەندىلىرىگە ناھايىتى مېھرىبان زات ئىكەنلىكىنى تونۇپ يېتەلەيدۇ.

الله تائالا بۇ نەرسىلەرنى ياراتقانلىقى توغرىسىدا مۇنداق دېدى: ﴿كۆرمەمسەنكى، الله بۇلۇتتىن يامغۇر ياغدۇردى. ئۇنىڭ بىلەن تۈرلۈك، رەڭگارەڭ مېۋىلەرنى چىقاردى، (شۇنىڭدەك الله تاغلارنى ياراتتى) تاغلارنىڭ ئاق، قىزىللىرى، ھەر خىل رەڭدىكى يوللۇقلىرى ۋە قاپقارىلىرىمۇ بار. شۇنىڭدەك ئىنسانلارنى، ھايۋانلارنى، چاھارپايلارنىمۇ خىلمۇ خىل رەڭلىك قىلىپ ياراتتى، الله نىڭ بەندىلىرى ئىچىدە الله دىن پەقەت ئالىملارلا قورقىدۇ، الله ھەقىقەتەن غالىبتۇر، (بەندىلىرى ئىچىدە تەۋبە قىلغانلارنى) مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر﴾[1].

بەزى ئەرەبلەردىن الله نىڭ بارلىقىغا قانداق پاكىتلار بار؟ دەپ سورالغاندا، ئۇلار ئۆزى ئاددىي، لېكىن مەزمۇنى ناھايىتى چوڭقۇر بىر مىسال بىلەن جاۋاب بېرىپ مۇنداق دېدى: تېزەك، تېزەكلىگۈچى ھايۋاننىڭ بارلىقىغا، يولدىكى ئىز ماڭغۇچىنىڭ بارلىقىغا پاكىت بولىدۇ. ئۇنداق بولغان ئىكەن يۇلتۇزلۇق ئاسمان، ئۈستىدە كەڭ كۆلەملىك يول ئورۇنلاشتۇرۇلغان زېمىن، دولقۇنلۇق دېڭىزلار بىر ياراتقۇچىنىڭ بارلىقىغا پاكىت بولالامدۇ؟!

* * * * * * *

[1] سۈرە فاتىر 27 — 28 - ئايەتلەر.

وَإِن كُنتُمْ فِي رَيْبٍ مِّمَّا نَزَّلْنَا عَلَىٰ عَبْدِنَا فَأْتُوا۟ بِسُورَةٍ مِّن مِّثْلِهِۦ وَٱدْعُوا۟ شُهَدَآءَكُم مِّن
دُونِ ٱللَّهِ إِن كُنتُمْ صَٰدِقِينَ ﴿٢٣﴾ فَإِن لَّمْ تَفْعَلُوا۟ وَلَن تَفْعَلُوا۟ فَٱتَّقُوا۟ ٱلنَّارَ ٱلَّتِى وَقُودُهَا ٱلنَّاسُ
وَٱلْحِجَارَةُ ۖ أُعِدَّتْ لِلْكَٰفِرِينَ ﴿٢٤﴾

***بەندىمىز (مۇھەممەد) گە بىز نازىل قىلغان قۇرئاندىن شەكلەنسەڭلار، قۇرئانغا ئوخشاش بىرەر سۈرىنى مەيدانغا چىقىرىپ بېقىڭلار (قۇرئانغا تەئەررۇز قىلىشتا) اللە دىن باشقا ياردەمچىڭلارنىڭ ھەممىسىنى (ياردەمگە) چاقىرىڭلار، (قۇرئان ئىنساننىڭ سۆزى دېگەن گېپىڭلاردا) راستچىل بولساڭلار[23]. ئەگەر مۇنداق قىلالمىساڭلار ـ ھەرگىزمۇ قىلالمايسىلەر ـ كاپىرلار ئۈچۈن تەييارلانغان، ئىنسان ۋە تاشلار يېقىلغۇ بولغان دوزاختىن ساقلىنىڭلار[24].***

## پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى ئىسپاتلاش توغرىسىدا

اللە ئىبادەتكە ئۆزىدىن باشقا لايىق بىر زاتنىڭ يوقلۇقىنى ئىسپاتلاپ بولغاندىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەققىي پەيغەمبەرلىكىنى ئىسپاتلاشقا باشلاپ كاپىرلارغا مۇنداق دېدى: ﴿**بەندىمىز (مۇھەممەد) گە بىز نازىل قىلغان قۇرئاندىن شەكلەنسەڭلار، قۇرئانغا ئوخشاش بىرەر سۈرىنى مەيدانغا چىقىرىپ بېقىڭلار**﴾ يەنى ئى كاپىرلار! سىلەر قۇرئاننى اللە تەرىپىدىن چۈشمىدى دەپ گۇمان قىلساڭلار، اللە تائالادىن باشقا كىمدىن ياردەم تىلىسەڭلار تىلەپ، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن قۇرئانغا ئوخشاش قۇرئاندىن بىرنى كەلتۈرۈپ باقامسىلەر؟! سىلەر ئۇنى ھەرگىزمۇ كەلتۈرەلمەيسىلەر.

ئىبنى ئابباس اللە تائالانىڭ ﴿**ياردەمچىڭلارنىڭ ھەممىسىنى**﴾ دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: سىلەرگە ياردەم بېرىدىغان ياردەمچىلىرىڭلارنى چاقىرىڭلار دېگەنلىك، بولىدۇ. سۇددى بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەبۇمالىكنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: قۇرئاننىڭ ئوخشىشىنى كەلتۈرۈشتە ياردەملىشىدىغان شېرىكلىرىڭلارنى ۋە ئۆزلىرىڭلارغا تىكلىۋالغان يالغان ئىلاھلىرىڭلارنى ياردەمگە چاقىرىڭلار.

مۇجاھىد بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: سىلەرنىڭ تالانتلىق ئەدەبىياتچىلىرىڭلارنى چاقىرىڭلار.

## قۇرئاننىڭ ئوخشىشىنى كەلتۈرۈشنى تەلەپ قىلىش ۋە ئۇنى كەلتۈرۈشنىڭ مۇمكىن بولمايدىغانلىقى توغرىسىدا

اللە تائالا قۇرئاننىڭ نۇرغۇنلىغان يەرلىرىدە كاپىرلاردىن قۇرئاننىڭ ئوخشىشىدىن بىرنى كەلتۈرۈشنى تەلەپ قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئېيتقىنكى، «ئەگەر (ئۇ ئىككى كىتاب سېھىردۇر دېگەن سۆزۈڭلاردا) راستچىل بولىدىغان بولساڭلار، ئۇ ئىككى كىتابقا قارىغاندا، اللە تەرىپىدىن نازىل بولغان تېخىمۇ توغرا بىر كىتاب كەلتۈرۈپ بېقىڭلار، مەن ئۇنىڭغا ئەگىشەي»﴾[1] ﴿ئېيتقىنكى، «ئەگەر

[1] سۈرە قەسەس 49 ـ ئايەت.

ئىنسانلار، جىنلار بۇ قۇرئاننىڭ ئوخشىشىنى مەيدانغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن يىغىلىپ بىر ـ بىرىگە ياردەملەشكەن تەقدىردىمۇ، ئۇنىڭ ئوخشىشىنى مەيدانغا كەلتۈرەلمەيدۇ»﴾[1] ﴿ئۇلار قۇرئاننى (مۇھەممەد) ئۆزى ئىجاد قىلغان دېيىشەمدۇ؟ ئېيتقىنكى، «(بۇ سۆزۈڭلاردا) راستچىل بولساڭلار، اللّٰه دىن باشقا چاقىرالايدىغانلىكى كىشىلىرىڭلارنى (ياردەمگە) چاقىرىپ، (پاساھەت ۋە بالاغەت جەھەتتىن) قۇرئاندىكىگە ئوخشايدىغان ئون سۈرىنى ئىجاد قىلىپ بېقىڭلار»﴾[2] ﴿بۇ قۇرئاننى بىراۋنىڭ اللّٰه غا بوھتان قىلىشى ئەقىلگە سىغمايدۇ (چۈنكى، قۇرئاننى ھېچ ئىنسان ئىجاد قىلالمايدۇ)، لېكىن قۇرئان ئىلگىرى كەلگەن (تەۋرات، ئىنجىل قاتارلىق ساماۋى) كىتابلارنى تەستىق قىلغۇچىدۇر، اللّٰه بەلگىلىگەن ئەھكاملارنى بايان قىلغۇچىدۇر، ئۇنىڭدا ھېچ شەك يوقتۇر، (ئۇ) ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن نازىل قىلىنغاندۇر. ئۇلار: «قۇرئاننى مۇھەممەد ئۆزى توقۇپ چىققان» دېيىشەمدۇ؟ ئېيتقىنكى، «ئەگەر (بۇ سۆزۈڭلاردا) راستچىل بولساڭلار، اللّٰه دىن باشقا (ياردەمگە) چاقىرالايدىغانلىكى كىشىڭلارنى چاقىرىپ، قۇرئانغا ئوخشاش بىرەر سۈرىنى كەلتۈرۈپ بېقىڭلار»﴾[3].

بۇ ئايەتلەرنىڭ ھەممىسى مەككىدە چۈشكەن ئايەتلەردۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنىگە كېلىپ بولغاندىن كېيىنمۇ مۇشۇ توغرىسىدا يەنە ئايەت چۈشتى: **﴿بەندىمىز (مۇھەممەد) گە بىز نازىل قىلغان قۇرئاندىن شەكلەنسەڭلار، قۇرئانغا ئوخشاش بىرەر سۈرىنى مەيدانغا چىقىرىپ بېقىڭلار (قۇرئانغا تەئەررۇز قىلىشتا) اللّٰه دىن باشقا ياردەمچىڭلارنىڭ ھەممىسىنى (ياردەمگە) چاقىرىڭلار، (قۇرئان ئىنسانىنىڭ سۆزى دېگەن گېپىڭلاردا) راستچىل بولساڭلار﴾، ﴿قۇرئانغا ئوخشاش بىرەر سۈرىنى مەيدانغا چىقىرىپ بېقىڭلار﴾** قۇرئاننىڭ ئوخشىشىنى كەلتۈرۈپ بېقىڭلار!

مۇجاھىد، قەتادە، تەبەرى، زەمەخشەرى، رازى، ئۆمەر ئىبنى خەتتاب، ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، ئىبنى ئابباس ۋە ھەسەنبەسرى قاتارلىقلار مۇنداق دەيدۇ: بۇ ئايەتلەر كاپىرلارنىڭ ھەممىسىگە ئورتاقتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەيلى مەككىدە تۇرغان ۋاقتى بولسۇن، ياكى مەدىنىگە كەلگەن ۋاقتى بولسۇن، كاپىرلارنىڭ بىلىملىكلىرى ياكى بىلىمسىزلىرى بولسۇن ھەممە كاپىرلار بىر يۈزىگە جەم بولۇپ كەلتۈرەمدۇ ياكى ئايرىم ـ ئايرىم كەلتۈرەمدۇ، قۇرئاننىڭ ئوخشىشىدىن بىرنى كەلتۈرۈشنى تەلەپ قىلىپ بىر نەچچە قېتىم ئايەت چۈشتى. كاپىرلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا قاتتىق ئۆچمەنلىكى ۋە ئۇ ئېلىپ كەلگەن ئىسلام دىنىنى قاتتىق يامان كۆرگەنلىكى سەۋەبىدىن قۇرئاننىڭ ئوخشىشىنى پەيدا قىلىشقا ئۇرۇنۇپ باققان بولسىمۇ قۇرئاننىڭ ئوخشىشىنى كەلتۈرەلمىدى. شۇنىڭ ئۈچۈن اللّٰه مۇنداق دېدى: **﴿ئەگەر مۇنداق قىلالمىساڭلار ـ ھەرگىزمۇ قىلالمايسىلەر﴾.**

قۇرئاننىڭ ئوخشىشىنى كەلتۈرۈش، جاھان ئىلىم ـ پەندە تەرەققى قىلىپ، ئەڭ يۇقىرى پەللىگە كۆتۈرۈلگەن بولسىمۇ مۇمكىن ئەمەس. چۈنكى، قۇرئان دېگەن بارلىق شەيئىلەرنى ياراتقان اللّٰه نىڭ سۆزى تۇرسا، اللّٰه نىڭ سۆزى قانداقمۇ كىشىلەرنىڭ سۆزىگە ئوخشىشىپ قالسۇن؟!

## قۇرئاندىكى مۆجىزىلەرنىڭ تۈرلىرى توغرىسىدا

---

[1] سۈرە ئىسرا 88 ـ ئايەت.
[2] سۈرە ھۇد 13 ـ ئايەت.
[3] سۈرە يۇنۇس 37 ـ 38 ـ ئايەتلەر.

قۇرئان ھەققىدە ئەتراپلىق پىكىر يۈرگۈزگەن ئادەم مەيلى سۆزلەرنىڭ قورۇلمىسى تەرىپىدىن بولسۇن ياكى مەنانى ئىپادىلەش تەرىپىدىن بولسۇن قۇرئاندىن ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن نۇرغۇنلىغان مۆجىزە تۈرلىرىنىڭ بارلىقىنى بىلىۋالالايدۇ.

الله تائالا قۇرئان ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئەلىف، لام، را. بۇ، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچى، ھەممىدىن خەۋەردار الله تەرىپىدىن نازىل بولغان، ئايەتلىرىنىڭ تۈزۈلۈشى پۇختا، (ئەقىدە، ئەھكام ۋەزۋە قىسسىلەر) تەپسىلىي بايان قىلىنغان كىتابتۇر﴾[1] يەنى قۇرئاننىڭ سۆزلۈكلىرىنىڭ تۈزۈلۈشى پۇختا ۋە مەنىلىرى تەپسىلىي بايان قىلىنغاندۇر. قۇرئاننىڭ مەنالىرىنىڭ تۈزۈلۈشى پۇختا سۆزلۈكلىرى تەپسىلىي بايان قىلىنغان دېگەن كۆز قاراشمۇ بار. بۇ كۆز قاراش ئالىملارنىڭ بىردەك قوللىشىغا ئېرىشەلمىگەندۇر. قۇرئاننىڭ سۆزلۈكلىرى ۋە مەنىلىرى تەھدىشى يوق دەرىجىدە ياساھەتلىكتۇر.

قۇرئان ئىلگىرى بولۇپ ئۆتكەن ئىشلاردىن ئەينەن خەۋەر بەردى. بارلىق ياخشىلىقنى بۇيرۇدى ۋە بارلىق يامانلىقتىن توستى. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دېدى: ﴿پەرۋەردىگارىڭنىڭ سۆزى ناھايىتى راستتۇر، ناھايىتى توغرىدۇر﴾[2] يەنى پەرۋەردىگارىڭنىڭ سۆزى بەرگەن خەۋەرلىرىدە ناھايىتى راستتۇر. بۇلغا قويغان ھۆكۈملىرىدە ناھايىتى توغرىدۇر. قۇرئان ھەقتۇر. ناھايىتى راستتۇر. ناھايىتى توغرىدۇر ۋە توغرا يولغا باشلىغۇچىدۇر. قۇرئاندا خۇددى ئەرەب ۋە باشقا مىللەت شائىرلىرىنىڭ شېئىرلىرىدا تېپىلىدىغان شېئىرلارنى گۈزەللەشتۈرىدىغان يالغان ـ ياۋىداق، خىيالىي ۋە تۇقۇلما سۆزلەر يوقتۇر. شېئىرلارنى يالغان سۆزلەرنىڭ گۈزەللەشتۈرىدىغانلىقى ھەققىدە مۇنداق دېيىلىدى: شېئىرنىڭ ئەڭ گۈزەل بولغىنى ئۇنىڭدا يالغاننىڭ ئەڭ كۆپ بولغىنىدۇر.

قەسىدىلەرنىڭ ئىچىدە ناھايىتى ئۇزۇن قەسىدىلەرنى ئۇچرىتىمىز. ئەمما بۇ قەسىدىنىڭ، قەسىدىنىڭ ئەسلىي مەقسىتىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بىر ياكى ئىككى مىسراسىدىن باشقا مىسرالىرى بولسا، ئاياللارنى يا ئاتنى يا ھاراقنى يا بىرەر شەخسنى يا تۆگىنى يا بىرەر جەڭنى يا يۈز بەرگەن بىرەر ئىشنى يا قورقۇنچلۇق بىرەر ۋەقەنى مەدھىيىلەشتىن ئىبارەت شائىرنىڭ ناھايىتى مەخپىي ياكى نازۇك نەرسىنى ئۇبرازلىق قىلىپ بايان قىلالايدىغان قۇدرىتىنىڭ بارلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىشتىن باشقا ھېچقانداق بىر پايدا بەرمەيدىغان نەرسىلەر بىلەن تولۇپ كەتكەنلىكىنى كۆرىمىز.

ئەمما قۇرئاننىڭ بەدىئىيلىكىنىڭ يۇقىرى ئىكەنلىكىنى مەيلى تەپسىلىي ياكى تومتاقلا بىلسۇن ئەرەب تىلىنى ۋە ئۇنىڭ قائىدىلىرىنى بىلگەن ئادەم، ئۇنىڭ بەدىئىيلىكىنىڭ ئەڭ يۇقىرى پەللىگە چىققانلىقىنى بىلىۋالالايدۇ. مەسىلەن: ئەگەر ئۇ ئادەم قۇرئاندا بېرىلگەن بىرەر خەۋەر ئۈستىدە ئۇبدان پىكىر يۈرگۈزۈپ ئويلىسا، مەيلى ئۇ خەۋەرلەر كەڭ دائىرىدە بايان قىلىنسۇن يا قىسقا قىلىنىپ بايان قىلىنسۇن يا بىر نەچچە يەردە تەكرارلىنىپ كەلسۇن ۋە يا تەكرارلانماي كەلسۇن ئۇ خەۋەرلەرنىڭ شېرىن ئىكەنلىكىنى بايقايدۇ. قۇرئاننىڭ خەۋەرلىرى بىر نەچچە يەردە تەكرارلىنىپ كەلگەنسېرى ئۇنىڭ شېرىنلىقى تېخىمۇ ئاشىدۇ.

قۇرئان كۆپ ئوقۇلغانلىقتىن كونىراپ قالمايدۇ ۋە ئوقۇغان ئادەم ئۇنىڭدىن ھەرگىز زېرىكىش ھېس قىلمايدۇ. ئەگەر قۇرئان (ياخشى ئەمەل ئىبادەتلەرنى قىلمىغانلارغا) تەھدىد سالماقچى بولسا، بۇ ھەقتە ھېس ـ تۇيغۇ يوق، تەۋرەنمەي ناھايىتى چىڭ تۇرىدىغان تاغلارمۇ تىترەپ كېتىدىغان بايانلارنى

---

[1] سۈرە ھۇد 1 ـ ئايەت.
[2] سۈرە ئەنئام 115 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

كەلتۈرىدۇ. ئۇنداق بولغاندا بىر نەرسىنى چۈشەنمەيدىغان دىللار قانداق بولۇپ كېتەر؟! ئەگەر قۇرئان (ياخشى ئەمەل ئىبادەت قىلغانلار ئۈچۈن تەييارلانغان) ئىسىل نەرسىلەرگە رىغبەتلەندۈرمەكچى بولسا، بۇ ھەقتە دىللار ۋە قۇلاقلارنى لەرزىگە سالىدىغان، ئاخىرەتكە ۋە اللە تائالانىڭ ئەرشىسىگە يېقىنلىشىش ئىشتىياقىنى تېخىمۇ ئۇلغايتىدىغان بايانلارنى كەلتۈرىدۇ.

اللە تائالا ياخشى ئەمەل ــ ئىبادەت قىلغانلار ئۈچۈن تەييارلاپ قويۇلغان نەرسىلەرگە رىغبەتلەندۈرۈپ مۇنداق دېدى: ﴿ئۇلارنىڭ قىلغان ئەمەللىرىگە مۇكاپات يۈزىسىدىن اللەنىڭ ھۇزۇرىدا ساقلانغان ۋە ئۇلارنى خۇشال قىلىدىغان كاتتا نېمەتنى ھېچكىم بىلمەيدۇ﴾[1] ﴿ئۇلارغا ئالتۇن لېگەنلەردە (تائام)، ئالتۇن جاملاردا (شاراب) تۇتۇلىدۇ. جەننەتتە كۆڭۈللەر تارتىدىغان، كۆزلەر لەززەتلىنىدىغان نەرسىلەر بار، سىلەر جەننەتتە مەڭگۈ قالىسىلەر﴾[2].

اللە تائالا ياخشى ئەمەل ئىبادەتلەرنى قىلمىغانلارغا تەھدىت سېلىپ مۇنداق دېدى: ﴿(دېڭىزدا غەرق بولۇپ كېتىشتىن قۇتۇلغىنىڭلار بىلەن) اللەنىڭ سىلەرنى يەرگە يۇتقۇزۇۋېتىشىدىن، ياكى سىلەرگە ئاسماندىن تاش ياغدۇرۇپ ھالاك قىلىشىدىن، ئاندىن سىلەرنى (اللەنىڭ ئازابىدىن ساقلايدىغان) ھېچ ھامىي تاپالماسلىقىڭلاردىن قورقماسىلەر؟﴾[3] ﴿(ئى كۇففارلار!) ئاسماندىكى زاتنىڭ يەر تەۋرىگەن چاغدا سىلەرنى يەرگە يۇتقۇزۇۋېتىشىدىن قورقماسىلەر؟. ياكى ئاسماندىكى زاتنىڭ سىلەرگە تاش ياغدۇرۇشىدىن قورقماسىلەر؟ (سىلەر ئازابنى كۆرگەن چاغدا) مېنىڭ ئاگاھلاندۇرۇشۇمنىڭ قانداق ئىكەنلىكىنى (يەنى ھەق ئىكەنلىكىنى) بىلىسىلەر﴾[4].

اللە تائالا ئاگاھلاندۇرۇش ھەققىدە مۇنداق دېدى: ﴿(بۇ گۇناھكارلارنىڭ) ھەربىرىنى گۇناھى تۈپەيلىدىن جازالىدۇق﴾[5].

اللە تائالا ۋەز ـ نەسىھەت ھەققىدە مۇنداق دېدى: ﴿ئېيتىپ باققىنا! ئەگەر ئۇلارنى (نۇرغۇن) يىللار (نېمەتلىرىمىزدىن) بەھرىمەن قىلساق، ئاندىن ئۇلارغا ئاگاھلاندۇرۇلغان ئازاب كەلسە، ئۇلارنىڭ بەھرىمەن بولغان نېمەتلىرى (ئۇلاردىن ئازابنى دەپئى قىلىشتا) ھېچ نەرسىگە ئەسقاتمايدۇ﴾[6] قۇرئان مانا بۇلار ۋە بۇلاردىن باشقا خىلمۇ ـ خىل بايان قىلىش ئۇسلۇبلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغاندۇر.

ئەگەر قۇرئاندا ھۆكۈملەر، بۇيرۇق ۋە چەكلىمىلەر ھەققىدە ئايەت كەلسە، بۇ ئايەتلەر پايدىلىق ھەرقانداق ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇشنى ۋە ھەرقانداق ناچار يامان ئىشلاردىن توسۇشنى ئۆز ـ ئىچىگە ئېلىپ كەلدى. بۇ ھەقتە ئىبنى مەسئۇد ۋە باشقا سەلەپ ئالىملىرى: ئەگەر سەن اللە تائالانىڭ: ئى مۆمىنلەر! دېگەنلىكىنى ئاڭلىساڭ، ئۇنىڭغا قۇلىقىڭنى دىڭ تۇت. چۈنكى، ئۇ يا بىرەر ياخشىلىققا بۇيرۇشتۇر ياكى بىرەر يامانلىقتىن توسۇشتۇر، دېدى.

شۇڭا اللە تائالا مۇنداق دېدى: ﴿ئۇلار ئەلچىگە ــ ئۇممىي پەيغەمبەرگە (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا) ئەگىشىدۇ، ئۇلار ئۇز ئىلگىدىكى تەۋرات، ئىنجىللاردا ئۇنىڭ (سۈپىتىنىڭ) يېزىلغانلىقىنى كۆرىدۇ. ئۇ ئۇلارنى ياخشى ئىش قىلىشقا بۇيرۇيدۇ، يامان ئىش قىلىشتىن توسىدۇ،

[1] سۈرە سەجدە 17 ـ ئايەت.
[2] سۈرە زۇخرۇف 71- ئايەت.
[3] سۈرە ئىسرا 68 ـ ئايەت.
[4] سۈرە مۇلك 16 — 17 ـ ئايەتلەر.
[5] سۈرە ئەنكەبۇت 40 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[6] سۈرە شۇئەرا 205 — 207 ـ ئايەتكىچە.

ئۇلارغا پاك نەرسىلەرنى ھالال قىلىدۇ، ناپاك نەرسىلەرنى ھارام قىلىدۇ، ئۇلارنىڭ ئېغىر يۈكىنى يېنىكلىتىدۇ، ئۇلارنى سىلىنغان تاقاق، كويزا ـ كىشەنلەردىن بوشىتىدۇ (يەنى ئۇلارغا يۈكلەنگەن ئېغىر ۋەزىپىلەرنى ئېلىپ تاشلايدۇ)﴾[1].

ئەگەر قۇرئاندا ئاخىرەتنى، ئۇنىڭدىكى قورقۇنچلۇق ئەھۋاللارنى، جەننەت ۋە ياخشى بەندىلەر ئۈچۈن ئۇنىڭدا تەييارلانغان نازۇ - نېمەتلەرنى، دوزاخ ۋە كاپىرلار ئۈچۈن ئۇنىڭدا تەييارلانغان ئازابلارنى بايان قىلىپ ئايەتلەر كەلسە، ئۇ ئايەتلەر جەننەت بىلەن خۇش - بېشارەت بەردى. دوزاختىن ئاگاھلاندۇردى ۋە قورقۇتتى، ياخشى ئەمەل ئىبادەتلەرنى قىلىشقا ۋە يامان ئىشلاردىن يىراق بولۇشقا، دۇنياغا بېرىلىپ كەتمەسلىككە ۋە ئاخىرەتكە ئەھمىيەت بېرىشكە، الله تائالانىڭ ھەق، توغرا يولىدا ۋە ئۇنىڭ توغرا بولغان شەرىئىتىدە چىڭ تۇرۇشقا چاقىردى ۋە دىللارنى الله تائالانىڭ رەھمىتىدىن قوغلاندا قىلىنغان شەيتاننىڭ ۋەسۋەسىسىدىن پاكىزلىدى.

## قۇرئاننىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بېرىلگەن ئەڭ چوڭ مۆجىزە ئىكەنلىكى توغرىسىدا

ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بۇرۇن ئۆتكەن ھەر بىر پەيغەمبەرگە كىشىلەر ئۇنىڭغا ئىمان كەلتۈرىدىغان كىتاب بېرىلدى. ماڭا بېرىلگىنى الله ماڭا ۋەھيي ئارقىلىق چۈشۈرگەن قۇرئان كەرىم بولدى. قىيامەت كۈنىدە مەن، ماڭا ئەگەشكەن كىشىلەرنىڭ كۆپ بولۇشىنى ئارزۇ قىلىمەن». يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېدى: «ماڭا ئەۋەتكىنى ۋەھيي (يەنى قۇرئان كەرىم) بولدى». مەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ئىچىدىن كىشىلەر ئۇنىڭ ئوخشىشىنى كەلتۈرەلمەيدىغان قۇرئان بېرىلىشىگە مۇيەسسەر بولدۇم. باشقا پەيغەمبەرلەرگە بېرىلگەن كىتابلار ھەر تەرەپتىن قۇرئانغا ئوخشىمايدۇ. چۈنكى، باشقا كىتابلار قۇرئانغا ئوخشاش مۆجىزىلىك كىتاب ئەمەس.

## تاش توغرىسىدا

**الله تائالانىڭ ﴿كاپىرلار ئۈچۈن تەييارلانغان، ئىنسان ۋە تاشلار يېقىلغۇ بولغان دوزاختىن ساقلىنىڭلار﴾، ﴿توغرا يولدىن چىققۇچىلار جەھەننەمگە ئوتۇن بولىدۇ﴾[2] ﴿(ئى مۇشرىكلار!)** ھەقىقەتەن سىلەر الله نى قويۇپ ئىبادەت قىلغان نەرسىڭلار بىلەن دوزاخقا يېقىلغۇ بولىسىلەر، سىلەر دوزاخقا كىرىسىلەر. ئەگەر سىلەر ئىبادەت قىلىۋاتقان بۇتلار ئىلاھلار بولىدىغان بولسا، دوزاخقا كىرمىگەن بولاتتى﴾[3] دېگەن ئايەتلىرىدىكى "تاش" ئادەتتىكى تاش ئەمەس. بەلكى گۈڭگۈرت تېشىدۇر. بۇ تاش بولسا كاپىرلارنىڭ ئىبادەت قىلىش ئۈچۈن تاشتىن ياسىغان بۇتلارنىڭ تېشى دېگەنلەرمۇ بار.

**الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿(ئى مۇشرىكلار!) ھەقىقەتەن سىلەر الله نى قويۇپ ئىبادەت قىلغان نەرسەڭلار بىلەن دوزاخقا يېقىلغۇ بولىسىلەر، سىلەر دوزاخقا كىرىسىلەر﴾.**

---

(1) سۈرە ئەئراف 157 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
(2) سۈرە جىن 15 - ئايەت.
(3) سۈرە ئەنبىيا 98 — 99 - ئايەتلەر.

## دوزاخنىڭ يارتىلىپ بولۇنغانلىقى توغرىسىدا

الله تائالانىڭ ﴿كاپىرلار ئۈچۈن تەييارلانغان﴾ دېگەن ئايىتىنى كۆپلىگەن ئالىملار دوزاخنىڭ يارتىلىپ بولۇنغانلىقىغا دەلىل كەلتۈردى. يەنە دوزاخنىڭ يارتىلىپ بولۇنغانلىقىنى بايان قىلىدىغان نۇرغۇن ھەدىسلەر بار. تۆۋەندىكى ھەدىسلەر ئۇ ھەدىسلەرنىڭ قاتارىدىندۇر: «دوزاخ بىلەن جەننەت جېدەللىشىپ قالدى. دوزاخ پەرۋەردىگارىدىن ئى پەرۋەر دىگارىم! بىزنىڭ بەزىمىز بەزىمىزنى يەپ كەتتى ـ دەپ تىنىۋېلىشقا پەرۋەردىگارىدىن رۇخسەت سورىدى. الله ئۇنىڭغا قىش پەسلىدە بىر قېتىم، ياز پەسلىدە بىر قېتىم بولۇپ، ئىككى قېتىم تىنىۋېلىشقا رۇخسەت بەردى».

ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ كەلتۈرگەن ھەدىسىدە: چۇشۇپ كەتكەن بىر نەرسىنىڭ ئاۋازىنى ئاڭلاپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: بۇ نېمە، دەپ سورىدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇ 70 يىل بۇرۇن دوزاخنىڭ بىر تەرىپىدىن چۈشۈپ كەتكەن تاش بولۇپ دوزاخنىڭ تېگىگە ئەمدى يەتتى» دەپ جاۋاب بەردى.

* * * * * * *

وَبَشِّرِ ٱلَّذِينَ ءَامَنُواْ وَعَمِلُواْ ٱلصَّٰلِحَٰتِ أَنَّ لَهُمْ جَنَّٰتٍ تَجْرِى مِن تَحْتِهَا ٱلْأَنْهَٰرُ ۖ كُلَّمَا رُزِقُواْ مِنْهَا مِن ثَمَرَةٍ رِّزْقًا ۙ قَالُواْ هَٰذَا ٱلَّذِى رُزِقْنَا مِن قَبْلُ ۖ وَأُتُواْ بِهِۦ مُتَشَٰبِهًا ۖ وَلَهُمْ فِيهَآ أَزْوَٰجٌ مُّطَهَّرَةٌ ۖ وَهُمْ فِيهَا خَٰلِدُونَ ﴿٢٥﴾

***(ئى مۇھەممەد!) ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلارغا ئۇلارنىڭ ئاستىدىن ئۆستەڭلەر ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەرگە كىرىدىغانلىقى بىلەن خۇش خەۋەر بەرگىن. ئۇلار جەننەتنىڭ بىرەر مېۋىسىدىن رىزىقلاندۇرۇلغان چاغدا: «بۇنىڭ بىلەن بۇرۇن (دۇنيادىمۇ) رىزىقلاندۇرۇلغان ئىدۇق» دەيدۇ. ئۇلارغا كۆرۈنۈشى دۇنيانىڭ مېۋىلىرىگە ئوخشايدىغان، تەمى ئوخشىمايدىغان مېۋىلەر بېرىلىدۇ. جەننەتلەردە ئۇلارغا پاك جۈپتىلەر (يەنى ھۆرلەر) بېرىلىدۇ، ئۇلار جەننەتلەردە مەڭگۈ قالىدۇ﴿25﴾.***

## تەقۋادار، مۆمىن كىشىلەرگە بېرىلىدىغان مۇكاپات توغرىسىدا

الله تائالا ئۆزىگە ۋە بارلىق پەيغەمبەرلىرىگە تانغان ۋە دۈشمىنى بولغان بەختسىز كاپىرلارغا تەييارلىغان ئازابىنى بايان قىلىپ بولۇپ، ئارقىدىنلا الله غا ۋە الله نىڭ پەيغەمبىرىگە ئىشەنگەن، ئىشەنچىسىنى ئەمەل ـ ئىبادەت بىلەن ئىپادىلىگەن تەقۋادار بەختلىك مۆمىنلەرگە قىيامەت كۈنىدە تەييارلانغان مۇكاپاتلارنى بايان قىلىشنى باشلىدى. باشتا بىر نەرسىنى بايان قىلىپ، ئارقىسىدىن ئۇنىڭ قارشىسىنى بايان قىلىش قۇرئاننىڭ ئۇسلۇبىدۇر.

الله مۆمىنلەرگە مۇكاپات بېرىش ھەققىدە مۇنداق دېدى: **﴿(ئى مۇھەممەد!) ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلارغا ئۇلارنىڭ ئاستىدىن ئۆستەڭلەر ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەرگە كىرىدىغانلىقى بىلەن خۇش خەۋەر بەرگىن﴾** الله جەننەتلەرنى ئۇلارنىڭ دەرەخلىرى ۋە تۇرار ئۆيلىرىنىڭ ئاستىدىن ئۆستەڭلەر ئېقىپ تۇرىدۇ، دەپ سۈپەتلىدى.

ھەدىستە مۇنداق دەپ كەلدى: «جەننەتنىڭ ئۆستەڭلىرى جەننەتنىڭ ھەممە يەرلىرىدە ئاقىدۇ».
يەنە بىر ھەدىستە جەننەتتىكى كەۋسەر ئىسىملىك ئۆستەڭ ھەققىدە مۇنداق دەپ كەلدى: «جەننەتتىكى كەۋسەر ئىسىملىك ئۆستەڭنىڭ ئىككى قىرغىقى قۇلۇلە قېپىدىن بولىدۇ»[1] ئۆستەڭنىڭ تېگى ئەڭ ياخشى ئىپاردىن، ئۇششاق تاشلىرى ئۈنچە ـ مەرۋايىتتىندۇر. ئى اللە بىزنى شۇ جەننەتلەر بىلەن مۇكاپاتلىشىڭنى تىلەيمىز!
ئىبنى ئەبۇھاتەم ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «جەننەتنىڭ ئۆستەڭلىرى دۆڭنىڭ تېگىدىن ياكى ئىپار تاغلىرىنىڭ ئاستىدىن ئېتىلىپ چىقىدۇ».

## جەننەتنىڭ مېۋىلىرىنىڭ بىر ـ بىرىگە ئوخشىشىپ كېتىدىغانلىقى توغرىسىدا

ئىبنى ئەبۇھاتەم، يەھيا ئىبنى ئەبۇكەسىرنىڭ اللە نىڭ ﴿**ئۇلار جەننەتنىڭ بىرەر مېۋىسىدىن رىزىقلاندۇرۇلغان چاغدا: «بۇنىڭ بىلەن بۇرۇن (دۇنيادىمۇ) رىزىقلاندۇرۇلغان ئىدۇق» دەيدۇ**﴾ دېگەن ئايىتىدە مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: جەننەتنىڭ ئوت ـ چۆپلىرى زەپىراندۇر ۋە ئۇنىڭ قۇم تۇپراقلىرى ئىپاردۇر. جەننەتتە ئىشلەيدىغان خىزمەتچىلەر جەننەتكە كىرگەن مۆمىن كىشىلەرنىڭ ئەتراپىدا مېۋىلەرنى كۆتۈرۈپ ئايلىنىپ يۈرىدۇ، ئۇلار شۇ مېۋىدىن يەيدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن خىزمەتچىلەر يەنە ئۇ مېۋىلەرگە ئوخشاش مېۋىلەرنى ئېلىپ كېلىدۇ. جەننەتتىكى كىشىلەر ئۇ خىزمەتچىلەرگە: بۇ مېۋىلەرنى ھېلىراق ئېلىپ كەلگەن ئىدىڭلارغۇ؟ دەيدۇ. خىزمەتچىلەر ئۇلارغا: بۇنىڭدىن يەپ بېقىڭلار، رەڭگى ئوخشىغان بىلەن تەمى ئوخشىمايدۇ، دەيدۇ. بۇ اللە تائالانىڭ ﴿**ئۇلارغا كۆرۈنۈشى دۇنيانىڭ مېۋىلىرىگە ئوخشايدىغان، تەمى ئوخشىمايدىغان مېۋىلەر بېرىلىدۇ**﴾ دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسىدۇر.
ئۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىكرىمە مۇنداق دەيدۇ: جەننەتنىڭ مېۋىسى كۆرۈنۈشتە دۇنيانىڭ مېۋىسىگە ئوخشاش، لېكىن تەمى ئوخشىمايدۇ.
سۇفيان سەۋرى، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: دۇنيادىكى نەرسىلەرگە جەننەتتىكى نەرسىلەرنىڭ پەقەت ئىسمىلا ئوخشىشىپ كېتىدۇ.

## جەننەتتىكى كىشىلەرنىڭ ئاياللىرىنىڭ ناھايىتى پاك ئىكەنلىكى توغرىسىدا

ئىبنى ئەبۇتەلھە، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ اللە تائالانىڭ ﴿**جەننەتلەردە ئۇلارغا پاك جۈپتىلەر (يەنى ھۆرلەر) بېرىلىدۇ**﴾ دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: يەنى ھۆرلەر كىشىلەر يىرگىنىدىغان ھەر خىل پاسكىنچىلىقتىن پاكتۇر.
بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇجاھىد مۇنداق دەيدۇ: ھۆرلەر، ئاياللاردا بار بولغان ئادەت، چوڭ ـ كىچىك تەرەت، بەلغەم، تۈكرۈك، مەنىي كېلىشتىن ۋە بالا تۇغۇشتىن خالىيدۇر. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە قەتادە مۇنداق دېدى: ئۇلار كىشىلەر يىرگىنىدىغان ھەرخىل پاسكىنچىلىقتىن ۋە گۇناھلاردىن خالىدۇر. ئۇ يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېدى: ھۆرلەر (دۇنيادىكى ئاياللاردا تېپىلىدىغان) ئايلىق ئادەت ۋە ھەرخىل (بالا تۇغۇش، تەرەت سۇندۇرۇشقا ئوخشايدىغان) ئىشلاردىن خالىدۇر.

[1] بۇ ئىككى ھەدىسنىڭ ئارىلىقىدا ھېچ قانداق قارمۇ قارشىلىق يوق. چۈنكى جەننەتتىكى كەۋسەر ئىسىملىك ئۆستەڭ، ئۆستەڭلەرنىڭ ئەڭ ئالىيسىدۇر.

ئەتا، ھەسەن، زەھھاك ئەبۇسالىھ ئەتىيە ۋە سۇدىلارمۇ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە يۇقىرىقىغا ئوخشاش بايان قىلدى.
اللە تائالانىڭ ﴿ئۇلار جەھەننەملەردە مەڭگۈ قالىدۇ﴾ دېگەن سۆزى، بۇ بەختنىڭ ئەڭ يۇقىرى چېكىدۇر. ئۇلار ئىككىنچى قېتىم ئۆلمەيدۇ. ئۇلار مەڭگۈلۈك بەخت ئىچىدە ياشايدۇ. اللە تائالادىن بىزنىمۇ شۇلارنىڭ قاتارىدىن قىلىشنى تىلەيمىز، ئامىن!
* * * * * * *

۞ إِنَّ ٱللَّهَ لَا يَسۡتَحۡيِۦٓ أَن يَضۡرِبَ مَثَلٗا مَّا بَعُوضَةٗ فَمَا فَوۡقَهَاۚ فَأَمَّا ٱلَّذِينَ ءَامَنُواْ فَيَعۡلَمُونَ أَنَّهُ ٱلۡحَقُّ مِن رَّبِّهِمۡۖ وَأَمَّا ٱلَّذِينَ كَفَرُواْ فَيَقُولُونَ مَاذَآ أَرَادَ ٱللَّهُ بِهَٰذَا مَثَلٗاۘ يُضِلُّ بِهِۦ كَثِيرٗا وَيَهۡدِي بِهِۦ كَثِيرٗاۚ وَمَا يُضِلُّ بِهِۦٓ إِلَّا ٱلۡفَٰسِقِينَ ﴿٢٦﴾ ٱلَّذِينَ يَنقُضُونَ عَهۡدَ ٱللَّهِ مِنۢ بَعۡدِ مِيثَٰقِهِۦ وَيَقۡطَعُونَ مَآ أَمَرَ ٱللَّهُ بِهِۦٓ أَن يُوصَلَ وَيُفۡسِدُونَ فِي ٱلۡأَرۡضِۚ أُوْلَٰٓئِكَ هُمُ ٱلۡخَٰسِرُونَ ﴿٢٧﴾

*اللە ھەقىقەتەن پاشا ۋە ئۇنىڭدىنمۇ كىچىك نەرسىلەرنى مىسال قىلىپ كەلتۈرۈشتىن تارتىنىپ قالمايدۇ، مۆمىنلەر بولسا ئۇنى پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن نازىل بولغان ھەقىقەت دەپ بىلىدۇ؟ كاپىرلار بولسا: «اللە بۇنەرسىلەرنى مىسال قىلىپ كەلتۈرۈشتىن نېمىنى ئىرادە قىلىدۇ ؟» دەيدۇ. اللە بۇ مىسال بىلەن نۇرغۇن كىشىلەرنى (ئۇنى ئىنكار قىلغانلىقتىن) ئازدۇرىدۇ ۋە نۇرغۇن كىشىلەرنى (ئۇنى تەستىقلىغانلىقتىن) ھىدايەت قىلىدۇ، شۇ ئارقىلىق پەقەت پاسىقلارنىلا ئازدۇرىدۇ[26]. پاسىقلار اللە ۋەدە ئالغاندىن كېيىن بەرگەن ۋەدىسىنى بۇزىدۇ، اللە ئۇلاشقا بۇيرۇغان شەيئىنى ئۈزۈپ قويىدۇ (يەنى سىلە ـ رەھىم قىلمايدۇ)، يەر يۈزىدە بۇزۇقچىلىق قىلىدۇ، ئەنە شۇلار زىيان تارتقۇچىلاردۇر[27].*

سۇددى بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋە بىر تۈركۈم ساھابىلارنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «اللە تائالا ئۆزىنىڭ ﴿ئۇلار گوياكى (كېچىدە ئىسسىنىش ۋە يورۇقلۇق ئېلىش ئۈچۈن) ئوت ياققان كىشىلەرگە ئوخشايدۇ﴾[1] ﴿ياكى ئۇلار زۇلمەتلىك، گۈلدۈرماملىق ۋە چاقماقلىق قاتتىق يامغۇردا قالغان﴾[2] دېگەن ئايىتىدە مۇناپىقلارنىڭ ئەھۋالىنى بايان قىلىپ مۇنداق ئىككى مىسال كەلتۈرگەندە، مۇناپىقلار مۇنداق دېدى: اللە بۇنىڭدەك كىچىك مىساللارنى كەلتۈرۈپ يۈرمەيدۇ. ئاندىن اللە يۇقىرىدىكى ئىككى ئايەتنى (26 ـ، 27 ـ ئايەتلەرنى) نازىل قىلدى.

سەئىدمۇ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە قەتادىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: شەكسىزكى اللە ھەقىقەتكە ئالاقىدار نەرسە بولسىلا مەيلى ئۇ ئاز بولسۇن ياكى جىق بولسۇن، ئۇنى بايان قىلىشتىن تارتىنىپ قالمايدۇ. اللە تائالا ئۆزىنىڭ كىتابىدا چىۋىن ۋە ئۆمۈچۈكنى مىسال قىلىپ كەلتۈرگەن چاغدا توغرا يولدىن ئېزىپ كەتكەن كىشىلەر: اللە بۇ نەرسىلەرنى بايان قىلىپ، نېمىنى ئىرادە قىلىدۇ، دېدى. ئاندىن اللە بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى.

[1] سۈرە بەقەرە 17 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە بەقەرە 19 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

## دۇنيانى ئۇخشتىپ كەلتۈرگەن مىساللار توغرىسىدا

ئەبۇجەئفەر رازى بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە رەبىئ ئىبنى ئەنەسنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بۇ ﷲ تائالانىڭ دۇنيانىڭ ئەھۋالىنى بايان قىلىپ كەلتۈرگەن مىسالىدۇر. چۈنكى، پاشا دېگەن قورسىقى ئاچ تۇرسا ھايات كەچۈرىدۇ. قورسىقى تويغان ھامان ئۆلىدۇ. ﷲ قۇرئاندا بۇ مىسال ئارقىلىق ئەھۋالىنى بايان قىلىپ كەلگەن كىشىلەر گۇيا شۇ پاشىغا ئوخشاش بولۇپ، مال ـ دۇنياغا تويغان ھامانلا ﷲ ئۇلارنى ھالاك قىلىدۇ. ئاندىن بۇ سۆزگە دەلىل قىلىپ بۇ ئايەتنى ئوقۇدى: ﴿ئۇلار ئۆزلىرىگە قىلىنغان نەسىھەتنى ئۇنتۇغان چاغدا، ئۇلارغا(سىناش ئۈچۈن) پاراۋانلىقنىڭ ھەممە ئىشىكلىرىنى ئېچىۋەتتۇق، ئۇلار تاكى ئۆزلىرىگە بېرىلگەن نېمەتلەردىن خۇشال ـ خۇرام تۇرغاندا (ئۇلارنى ئۇشتۇمتۇت جازالىدۇق)، ئۇلار ھەسرەتتە قالدى﴾[1].

يۇقىرىدىكى ئايەتنىڭ مەنىسى: ﷲ مەيلى قانداقلا بىر چوڭ ياكى كىچىك نەرسە بولسۇن، ئۇ نەرسە بىلەن مىسال كەلتۈرىدىغانلىقىدىن تارتىنىپ قالمايدىغانلىقىنى بايان قىلىدۇ. ﷲ تائالانىڭ **﴿ﷲ ھەققەتەن پاشا ۋە ئۇنىڭدىنمۇ كىچىك نەرسىلەرنى مىسال قىلىپ كەلتۈرۈشتىن تارتىنىپ قالمايدۇ﴾** دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى يەنى ﷲ پاشىنى ۋە ئۇنىڭدىن چوڭ ياكى كىچىك ھەر قانداق نەرسىلەرنى مىسال قىلىپ كەلتۈرەلەيدۇ، دېگەنلىكتۇر.

ئىمام مۇسلىم، ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «تىكەن ياكى ئۇنىڭدىن چوڭراق نەرسە بىلەن بىر مۇسۇلمانغا مۇسىبەت يەتكەن بولسا، بۇنىڭ سەۋەبى بىلەن ئۇ مۇسۇلمان ئۈچۈن بىر دەرىجە ساۋاپ يېزىلىپ، بىر خاتالىقى ئۆچۈرۈلىدۇ». (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ھەدىس ئارقىلىق) ﷲ تائالانىڭ، پاشىغا ئوخشاش ئەڭ كىچىك ۋە ئاددىي نەرسە بولسىمۇ ئۇنى كىچىك كۆرمەي مىسال كەلتۈرىدىغانلىقىنى، پاشىنى يارىتىشتىن باش تارتمىغىنىدەك تۆۋەندىكى سۆزلىرىدە چىۋىن ۋە ئۆمۈچۈك بىلەن مىسال كەلتۈرگىنىگە ئوخشاش ئۇنىڭ بىلەن مىسال كەلتۈرۈشتىن باش تارتمايدىغانلىقىنى ئىپادىلىدى.

ﷲ، چىۋىن ۋە ئۆمۈچۈك بىلەن مىسال كەلتۈرۈپ مۇنداق دېدى: ﴿ئى ئىنسانلار!(يەنى مۇشرىكلار جامائەسى!) بىر مىسال كەلتۈرۈلدۇ، ئۇنىڭغا قۇلاق سېلىڭلار، شۈبھىسىزكى، سىلەر ﷲ نى قويۇپ چوقۇنۇۋاتقان بۇتلارنىڭ ھەممىسى يىغىلغان تەقدىردىمۇ بىر چىۋىننى يارىتالمايدۇ (ئەقلى بار ئادەم قانداقمۇ مۇشۇنداق بۇتلارنى مەبۇد قىلىۋېلىپ ئۇلارغا چوقۇنىدۇ!) چىۋىن ئۇلارنىڭ بەدىنىدىن بىر نەرسىنى (يەنى بۇتقا سۈركەپ قويۇلغان خۇش پۇراق بىر نەرسىنى) ئېلىپ قاچسا، ئۇنى چىۋىندىن تارتىپ ئالالمايدۇ، بۇتمۇ ۋە (ئۇنىڭغا) چوقۇنغۇچىمۇ ئاجىزدۇر﴾[2] ﴿ﷲ نى قويۇپ بۇتلارنى مەبۇد قىلىۋالغانلارنىڭ مىسالى ئۆي ياسىغان ئۆمۈچۈكنىڭ مىسالىغا ئوخشايدۇ (يەنى ئۆمۈچۈكنىڭ ئۆيى ئۇنى ئىسسىق ـ سوغۇقتىن قوغدىيالمىغاندەك، ئۇلارنىڭ چوقۇنۇۋاتقان بۇتلىرىمۇ ئۇلارغا ھېچقانداق پايدا ـ زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ)، ئۆيلەرنىڭ ئەڭ ئاجىزى ئۆمۈچۈكنىڭ ئۆيىدۇر. ئەگەر ئۇلار (بۇ ھەقىقەتنى) بىلسە ئىدى (بۇتلارغا چوقۇنمايتتى)﴾[3] ﴿ﷲ تائالانىڭ مۇنداق بىر تەمسىل كۆرسەتكەنلىكىنى كۆرمىدىڭمۇ؟ كەلىمە تەييىبە (يەنى ياخشى سۆز، ئىمان كەلىمىسى) يىلتىزى يەرنىڭ

[1] سۈرە ئەنئام 44 ـ ئايەت.
[2] سۈرە ھەج 73 ـ ئايەت.
[3] سۈرە ئەنكەبۇت 41 ـ ئايەت.

ئاستىدا بولغان، شىخى ئاسمانغا تاقاشقان پەرۋەردىگارىنىڭ ئىزنى بىلەن ۋاقتى ـ ۋاقتىدا مېۋە بېرىپ تۇرىدىغان ئېسىل دەرەخقە ئوخشايدۇ. الله كىشىلەرگە ۋەز ـ نەسىھەت ئالسۇن دەپ، ئۇلارغا نۇرغۇن تەمسىللەرنى كەلتۈرىدۇ يامان سۆز (يەنى كۇفرى كەلىمىسى) زېمىندىن قومۇرۇپ تاشلانغان، ھېچقانداق قارارى يوق ناچار دەرەخقە ئوخشايدۇ. الله مۆمىنلەرنى مۇستەھكەم ئىمان بىلەن دۇنيادا ۋە ئاخىرەتتە مەھكەم تۇرغۇزىدۇ. الله زالىملار (يەنى كۇففارلار) نى گۇمراھ قىلىدۇ، الله خالىغىنىنى قىلىدۇ﴾[1] ﴿الله بۇنداق بىر مىسال كەلتۈرىدۇ: ھېچقانداق ئىشنى ئۆز ئالدىغا بىر تەرەپ قىلالمايدىغان بىر قۇل بىز ئۇبدان رىزىق (يەنى مول مال ـ مۈلۈك) ئاتا قىلغان ۋە ئۇنى يوشۇرۇن ياكى ئاشكارا يوسۇندا سەدىقە قىلىپ تۇرغان(ھۆر ـ ئەركىن) ئادەم بىلەن ئوخشاشمۇ؟﴾[2] ﴿الله يەنە مۇنداق مىسال كەلتۈرىدۇ؛ مۇنداق ئىككى ئادەم بار بولۇپ، ئۇلارنىڭ بىرى ھېچ ئىش قىلالمايدىغان ۋە ئىگىسىگە يۈك بولۇپ قالغان بىر گاچادۇركى، ئىگىسى بۇ گاچىنى مەيلى قەيەرگە ئەۋەتسۇن، ئۇ ھېچقانداق پايدا ئېلىپ كېلەلمەيدۇ، يەنە بىرى بولسا ئۆزى توغرا يولدا ماڭغان ۋە (كىشىلەرنى) ھەققانىي بولۇشقا بۇيرۇيدىغان ئادەمدۇر، بۇ ئىككى ئادەم ئوخشاشمۇ؟ (يەنى بۇ گاچا بىلەن ئۆزى توغرا يولدا تۇرۇپ پاساھەتلىك سۆزلەيدىغان، ئۆزى قۇرئان نۇرى بىلەن نۇرلانغان ئادەم بىر ـ بىرىگە ئوخشامدۇ؟ ئەقىللىق ئادەمنىڭ ئۇلارنى ئوخشاش ئورۇنغا قويمىغىنىدەك، بۇت ۋە تاشنى ھەممىنى بىلگۈچى قۇدرەتلىك الله بىلەن ئوخشاش ئورۇنغا قويغىلى بولمايدۇ)﴾[3] ﴿الله سىلەرگە ئۆزەڭلاردىن بىر مىسال كەلتۈرىدۇ، بىز سىلەرگە رىزىق قىلىپ بەرگەن مال ـ مۈلۈككە قۇللىرىڭلارنىڭ شېرىك بولۇشىغا رازىمۇ سىلەر؟﴾[4].

مۇجاھىد الله تائالانىڭ **﴿الله ھەقىقەتەن پاشا ۋە ئۇنىڭدىنمۇ كىچىك نەرسىلەرنى مىسال قىلىپ كەلتۈرۈشتىن تارتىنىپ قالمايدۇ﴾** دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: (الله تائالانىڭ قۇرئاندا كەلتۈرگەن) چوڭ ـ كىچىك مىساللىرىنىڭ ھەممىسى، الله تەرىپىدىن بولغان بىر ھەقىقەت ئىكەنلىكىگە مۆمىنلەر ئىشىنىدۇ. الله ئۇ مىساللار ئارقىلىق مۆمىنلەرنى توغرا يولغا باشلايدۇ.

سۇددى الله تائالانىڭ: **﴿الله بۇ مىسال بىلەن نۇرغۇن كىشىلەرنى (ئۇنى ئىنكار قىلغانلىقتىن) ئازدۇرىدۇ﴾** دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما، ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋە بىر تۈركۈم ساھابىلارنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: الله تائالا بۇ مىساللار بىلەن مۇناپىقلارنى ئازدۇرۇپ، مۆمىنلەرنى توغرا يولغا باشلايدۇ. مۇناپىقلار الله تائالانىڭ ئۇلارغا كەلتۈرگەن مىساللار نىڭ[5] ئۆزلىرىگە ئۇيغۇن ئىكەنلىكىنى چىن دىلىدىن بىلىپ تۇرۇپ ئۇنى يالغانغا چىقارغانلىق ۋە پاشىنىڭ مىسالغا ئىشەنمەسلىك ئازغۇنلۇقىغا ئازغۇنلۇق قوشۇلۇپ، ئۇلار تېخىمۇ ئېزىپ كېتىدۇ. مانا بۇ، الله تائالانىڭ مىسال ئارقىلىق ئۇلارنى ئازدۇرۇۋەتكەنلىكتۇر.

**﴿ۋە نۇرغۇن كىشىلەرنى (ئۇنى تەستىقلىغانلىقتىن) ھىدايەت قىلىدۇ﴾** يەنى الله تائالا مىسال بىلەن مۆمىن كىشىلەرنى توغرا يولغا باشلايدۇ. (مۇناپىقلارنىڭ ئەكسىچە) مۆمىنلەر الله تائالانىڭ

---

[1] سۈرە ئىبراھىم 24 ـــ27 ـ ئايەتكىچە.
[2] سۈرە نەھل 75 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە نەھل 76 ـ ئايەت.
[4] سۈرە رۇم 28 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[5] بۇ مىساللار الله تائالا يۇقىرىدا مۇناپىقلارنى ئوت ياققان كىشىگە ۋە قاتتىق قاراڭغۇلۇق، گۈلدۈرمامىلىق ۋە چاقماق چېقىپ يېغىۋاتقان قاتتىق يامغۇردا قالغان، چاقماق سوقۇۋېتىپ ئۆلۈپ كېتىشىدىن قورقۇپ بارماقلىرىنى قۇلاقلىرىغا تىقىۋالغان كىشىگە ئوخشىتىپ كەلتۈرگەن مىساللار ۋە قۇرئاندا كەلتۈرگەن چىۋىن ۋە ئۈمۈچۈكنىڭ مىساللىرىدۇر.

كەلتۈرگەن مىساللىرىنىڭ ناھايىتى ئۇيغۇن ئىكەنلىكىنى بىلىپ ئۇنىڭغا ھەقىقىي ئىشەنگەنلىكى ۋە ئۇنىڭ ھىدايىتىگە (پاشىنىڭ مىسالىغا ئىشەنگەنلىك) ھىدايەتى قوشۇلۇپ ئىقرار قىلغانلىقى ئۈچۈن ئۇلار تېخىمۇ ھىدايەت تېپىپ كېتىدۇ. مانا بۇ اللہ بۇ مىسال ئارقىلىق ئۇلارنى ھىدايەت قىلغانلىقىدۇر.

﴿**شۇ ئارقىلىق پەقەت پاسىقلارنىلا ئازدۇرىدۇ**﴾. ئايەتتىكى ”پاسىق“ دېگەن سۆز كاپىرلار ۋە مۆمىنلەرنىڭ ئىچىدىكى اللہ تائالاغا ئاسىي بولغان كىشىلەرنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. لېكىن اللہ تائالا ئۇ پاسىقلارنى تۆۋەندە كاپىرلارنىڭ سۈپەتلىرى بىلەن سۈپەتلەنگەنلىكى ئۈچۈن، كاپىرلار كۆزدە تۇتۇلغاندۇر. اللہ تائالا ئۇلارنى سۈپەتلەپ مۇنداق دېدى: ﴿**پاسىقلار اللہ ۋەدە ئالغاندىن كېيىن بەرگەن ۋەدىسىنى بۇزىدۇ، اللہ تائالا ئۇلاشقا بۇيرۇغان شەيئىنى ئۈزۈپ قويىدۇ (يەنى سىلە - رەھىم قىلمايدۇ)، يەر يۈزىدە بۇزۇقچىلىق قىلىدۇ؛ ئەنە شۇلار زىيان تارتقۇچىلاردۇر**﴾ بۇ سۈپەتلەر اللہ سۈرە رەئدىدە كەلتۈرگەن سۈپەتكە ئوخشاش كاپىرلارنىڭ سۈپەتلىرىدۇر. مۆمىنلەرنىڭ سۈپەتلىرى بۇلارنىڭ ئەكسىچە بولىدۇ. اللہ سۈرە رەئدىدە مۆمىنلەر بىلەن كاپىرلارنىڭ سۈپەتلىرىنىڭ بىر - بىرىگە قارىمۇ قارشى ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ مۇنداق دېدى: ﴿(ئى مۇھەممەد!) پەرۋەردىگارىڭ تەرىپىدىن ساڭا نازىل قىلىنغان نەرسىنىڭ ھەق ئىكەنلىكىنى بىلىدىغان ئادەم (ھەقنى كۆرمەيدىغان دىلى) كور ئادەم بىلەن ئوخشاش بولامدۇ؟ (اللہ تائالانىڭ ئايەتلىرىدىن) پەقەت ئەقىل ئىگىلىرىلا پەند - نەسىھەت ئالىدۇ. ئۇلار اللہ تائالانىڭ ئەھدىگە (يەنى اللہ تاپشۇرغان ئىشلارغا) ۋاپا قىلىدۇ، بەرگەن ۋەدىسىنى بۇزمايدۇ. ئۇلار اللہ تائالانىڭ (خىش - ئەقرىبالارغا) سىلە - رەھىم قىلىشتىن ئىبارەت ئەمرىنى بەجا كەلتۈرىدۇ، اللہ دىن قورقىدۇ، قاتتىق ھېساب ئېلىنىشىدىن قورقىدۇ. پەرۋەردىگارىنىڭ رازىلىقىنى كۆزلەپ (يەتكەن كۈلپەتلەرگە) سەۋر قىلغانلار، (پەرز) نامازنى ئادا قىلغانلار، بىز رىزىق قىلىپ بەرگەن مال - مۈلكتىن (اللہ يولىدا) يوشۇرۇن ۋە ئاشكارا يوسۇندا سەرپ قىلغانلار ۋە ياخشىلىق ئارقىلىق يامانلىقنى دەپئى قىلىدىغانلار (يەنى بىلمەستىن يامان ئىش قىلىپ قالسا، ئارقىدىن ياخشى ئىش قىلىدىغانلار، يامانلىق قىلغۇچىلارغا كەڭ قورساق بولۇپ، ياخشى مۇناسىۋەتتە بولىدىغانلار) - ئەنە شۇلارنىڭ ئاخىرەتلىكى ياخشى بولىدۇ. ئۇلار مەڭگۈ تۇرىدىغان جەننەتكە كىرىدۇ، ئۇلارنىڭ ئاتىلىرى، خوتۇنلىرى ۋە ئەۋلادىنىڭ ئىچىدىكى ياخشىلارمۇ جەننەتكە كىرىدۇ. پەرىشتىلەر ئۇلارنى (مۇبارەكلەش ئۈچۈن جەننەتنىڭ) ھەربىر دەرۋازىسىدىن كىرىدۇ. (پەرىشتىلەر ئۇ دۇنيادا) « سەۋرنى دوست تۇتقانلىقىڭلار ئۈچۈن سىلەرگە ئامانلىق بولسۇن! ئاخىرەتلىكنىڭ ياخشى بولۇشى نېمىدېگەن ئوبدان! » دەيدۇ اللہ غا بەرگەن ۋەدىسىنى مۇستەھكەملىگەندىن كېيىن بۇزغانلار، اللہ تائالانىڭ سىلە - رەھىم قىلىشتىن ئىبارەت ئەمرىنى تۇتمىغانلار، يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلغانلار - ئەنە شۇلار لەنەتكە دۇچار بولىدۇ ۋە (ئۇلارنىڭ) ئاخىرەتلىكى يامان بولىدۇ﴾[1].

ئايەتلەردىكى پاسىقلار بۇزغان ۋەدە اللہ كىتابلىرى ۋە پەيغەمبەرلىرى ئارقىلىق كىشىلەرگە قىلغان ۋەسىيەتى، ئۇلارنى ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا بۇيرۇغان بۇيرۇقى ۋە يامان ئىشلاردىن توسقان چەكلىمىسى قاتارلىقلارنى كۆرسىتىدۇ. كاپىرلارنىڭ ۋەدىنى بۇزغانلىقى بولسا، اللہ تائالانىڭ ۋەسىيىتىنى قوبۇل قىلمىغانلىقى بۇيرۇغان ياخشى ئىشلارنى قىلماي، توسقان يامان ئىشلاردىن يانمىغانلىقىدۇر. بۇ ئايەت كىتاب بېرىلگەن كىشىلەرنىڭ كاپىرلىرى ۋە ئۇلارنىڭ ئىچىدىن چىققان مۇناپىقلار توغرىسىدا كەلگەن، دېگەن كۆز قاراشلارمۇ بار. بۇلار بۇزغان ۋەدە بولسا ئۇلارنىڭ تەۋراتنىڭ ئىچىدە كەلگەن

[1] سۈرە رەئد 19 — 25 - ئايەتكىچە.

ھۆكۈملەرگە ئەمەل قىلىش، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولغاندا، ئۇ ئېلىپ كەلگەن ئىسلام دىنىغا ئىشىنىپ، ئۇنىڭغا ئەگىشىشتىن ئىبارەت اللە ئۇلاردىن ئالغان ۋەدىلەردۇر. ئۇلارنىڭ ۋەدىنى بۇزغانلىقى بولسا ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەقىقىي پەيغەمبەرلىكىنى بىلىپ تۇرۇپ ئۇنىڭدىن تانغانلىقى ۋە ئۇلارنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولۇپ كەلسە، ئۇنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى كىشىلەردىن يوشۇرۇپ قالماي ئۇقتۇرىدىغانلىقى ھەققىدە اللە غا ۋەدە بېرىپ بولۇپ ۋەدىسىدە تۇرماي (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋىتىنى ياكى ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى) كىشىلەردىن يوشۇرغانلىقىدۇر. شۇڭا اللە تائالا قۇرئاندا كىتاب بېرىلگەنلەرئازغىنا دۇنيانى دەپ اللە غا بەرگەن ۋەدىلىرىنى ئارقىسىغا چۆرۈۋەتتى، دەپ خەۋەر قىلدى.

بۇ ئايەت كاپىرلار، مۇشرىكلار ۋە مۇناپىقلارنىڭ ھەممىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، دېگەن كۆز قاراشلارمۇ بار. اللە ئۆزىنىڭ بارلىق ۋە بىرلىكىگە ئىشىنىشى توغرىسىدا ئۇلاردىن ئالغان ۋەدىسى، اللە ئۆزىنىڭ ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدىغان پاكىتلارنى ئۇلارغا بايان قىلىپ بەرگەنلىكىدۇر. اللە تائالانىڭ ئۇلاردىن بۇيرۇغان ئىشلارنى قىلىش ۋە توسقان ئىشلاردىن يېنىش توغرىسىدا ئالغان ۋەدىسى، پەيغەمبەرلەردىن باشقا بىر كىشى كەلتۈرەلمەيدىغان ۋە ئۇلارنىڭ ھەقىقىي پەيغەمبەرلىكىنى ئىسپاتلايدىغان مۆجىزىلەردىن ئىبارەتتۇر. ئۇلارنىڭ ۋەدىگە ئەمەل قىلماي ئۇنى بۇزغانلىقى، پاكىتلار ئارقىلىق راستلىقى ئىسپاتلانغان نەرسىگە ئىشەنمىگەنلىكى، (يەنى اللە تائالاغا ئىشەنمىگەنلىكى) ۋە پەيغەمبەرلەرنىڭ ئېلىپ كەلگەن دىنىنىڭ ھەق ئىكەنلىكىنى بىلىپ تۇرۇپ ئۇلارنى يالغانغا چىقارغانلىقى، (اللە تائالانىڭ چۈشۈرگەن) كىتابلىرىغا ئىشەنمىگەنلىكىدۇر. يەنە بىر ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇقاتىل ئىبنى ھەييانىدىنمۇ يۇقىرىدا دېيىلگەنگە ئوخشاش رىۋايەت قىلىندى. ئىمام زەمەخشەرىمۇ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسىنىڭ مۇشۇنداق بولىدىغانلىقىغا قوشۇلدى.

﴿**اللە ئۇلاشقا بۇيرۇغان شەيئىنى ئۈزۈپ قويىدۇ (يەنى سىلە - رەھىم قىلمايدۇ)**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ئىمام قەتادە دېگەندەك ئۇرۇق - تۇغقانلار ئارىسىدىكى سىلە - رەھىمدۇر. بۇ ھەقتە اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿سىلەر (ئىسلام)دىن يۈز ئۆرۈسەڭلار زېمىندا بۇزغۇنچىلىق قىلارسىلەرمۇ ۋە سىلە - رەھىمنى ئۈزۈپ قويارسىلەرمۇ؟﴾[1] بۇ مەنىنى ئىبنى جەرىرمۇ كۈچلەندۈردى.

بۇ ئايەتلەر ئۇرۇق - تۇغقانلارنىڭ ئارىسىدىكى سىلە - رەھىمنىلا ئۆز ئىچىگە ئېلىپ قالماستىن، ئۇنىڭدىن باشقا اللە سىلە - رەھىم قىلىشقا بۇيرۇغان، بارلىق نەرسىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ ۋە ئۇلارنىڭ اللە بۇيرۇغان ئىشنى قىلمىغانلىقى ئۇلارنىڭ سىلە - رەھىمنى ئۈزگەنلىكىدۇر دېگەن كۆز قاراشمۇ بار.

## زىيان تارتقۇچىلار توغرىسىدا

اللە تائالانىڭ ﴿**ئەنە شۇلار زىيان تارتقۇچىلاردۇر**﴾ دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇقاتىل ئىبنى ھەييان مۇنداق دەيدۇ: (بۇ زىيان) ئاخىرەتتە تارتىدىغان زىياندۇر. بۇ ھەقتە اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئەنە شۇلار لەنەتكە دۇچار بولىدۇ ۋە (ئۇلارنىڭ) ئاخىرەتلىكى يامان بولىدۇ﴾[2].

---

[1] سۈرە مۇھەممەد 22 - ئايەت.
[2] سۈرە رەئد 25 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئىمام زەههاك، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: اللە تائالا مۇسۇلمان ئەمەس بىر ئادەمنى (قۇرئاندا) زىيان تارتتى دەپ بايان قىلسا، ئۇ كاپىر بولدى دېگەن مەنىنى ئىپادىلەيدۇ. مۇسۇلمان كىشىنى زىيان تارتتى، دەپ بايان قىلسا، ئۇ گۇناھ قىلدى دېگەن مەنىنى ئىپادىلەيدۇ.

ئىبنى جەرىر بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: زىيان تارتقۇچىلار، تىجارەتچى تىجارىتىدىن زىيان تارتىپ، دەسمايىسىدىن ئايرىلىپ قالغانغا ئوخشاش، ئۆزلىرىنىڭ اللە تائالاغا ئاسىيلىق قىلىش سەۋەبى بىلەن اللە تائالانىڭ رەھمىتىدىن بىرىلىدىغان نېسىۋىسىدىن قۇرۇق قالغان كىشىلەردۇر. شۇنىڭدەك مۇناپىق، كاپىرلارمۇ اللە تائالانىڭ رەھمىتىگە ئەڭ ئېھتىياجلىق بولغان قىيامەت كۈنى اللە تائالا ئۆز بەندىلىرىگە ئاتا قىلغان رەھمىتىدىن ئايرىلىپ قېلىش بىلەن زىيان تارتقۇچىلاردۇر.

* * * * * * *

كَيْفَ تَكْفُرُونَ بِٱللَّهِ وَكُنتُمْ أَمْوَٰتًا فَأَحْيَـٰكُمْ ۖ ثُمَّ يُمِيتُكُمْ ثُمَّ يُحْيِيكُمْ ثُمَّ إِلَيْهِ تُرْجَعُونَ ﴿٢٨﴾

***اللە نى قانداقمۇ ئىنكار قىلىسىلەركى، جانسىز ئىدىڭلار، اللە سىلەرگە جان بەردى (يەنى ئاتاڭلارنىڭ پۇشتىدا، ئاناڭلارنىڭ قارنىدا ئابىمەنى ئىدىڭلار)، كېيىن (ئەجىلىڭلار توشقاندا) اللە جېنىڭلارنى ئالىدۇ، ئاندىن كېيىن تىرىلدۈرىدۇ، ئاندىن كېيىن اللە تائالانىڭ دەرگاھىغا (ھېساب بېرىش ئۈچۈن) قايتۇرۇلىسىلەر﴿28﴾.***

اللە ئۆزىنىڭ بارلىقىغا ۋە قۇدرەتلىك زات ئىكەنلىكىگە ۋە بەندىلەرنى يارىتىپ، ئۇلارنىڭ ئۈستىدە خالىغانچە ئىش ئېلىپ بارىدىغانلىقىغا پاكىت كۆرسىتىپ مۇنداق دەيدۇ: **﴿اللە نى قانداقمۇ ئىنكار قىلىسىلەركى﴾** يەنى اللە تائالانىڭ بارلىقىغا قانداق تانىسىلەر ۋە ئۇنىڭغا قانداقمۇ شېرىك كەلتۈرىسىلەر؟

**﴿جانسىز ئىدىڭلار، اللە سىلەرگە جان بەردى (يەنى ئاتاڭلارنىڭ پۇشتىدا، ئاناڭلارنىڭ قارنىدا ئابىمەنى ئىدىڭلار)﴾** يەنى سىلەر ئەسلىدە يوق ئىدىڭلار اللە سىلەرنى بار قىلدى. بۇ ھەقتە اللە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ياكى ئۇلار ياراتقۇچىسىز يارىتىلغانمۇ؟ ياكى ئۇلار ئۆزلىرى ياراتقۇچىمۇ؟ ياكى ئۇلار ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ياراتقانمۇ؟ بەلكى ئۇلار (اللە نىڭ بىرلىكىگە) ئىشەنمەيدۇ﴾[1] ﴿ئىنسان (ئانىنىڭ قورسىقىدا) بىر مۇددەتنى ئۆتكۈزدى، ئۇ (ئەرزىمىگەنلىكتىن) تىلغا ئېلىنىدىغان نەرسە بولمىدى﴾[2] بۇ ئايەتلەردىن باشقا بۇ توغرۇلۇق نازىل قىلىنغان ئايەتلەر بەك كۆپتۇر.

اللە تائالانىڭ **﴿جانسىز ئىدىڭلار، اللە سىلەرگە جان بەردى (يەنى ئاتاڭلارنىڭ پۇشتىدا، ئاناڭلارنىڭ قارنىدا ئابىمەنى ئىدىڭلار)﴾** دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى جۇرەيج، ئاتادىن ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: سىلەرنى اللە ياراتقۇچىلىك سىلەر دادىلىرىڭلارنىڭ پۇشتىلىرىدا جانسىز ئىدىڭلار. اللە سىلەرنى ھەقىقى ئۆلتۈرىدۇ.

---

(1) سۈرە تۇر 35 — 36 ـ ئايەتلەر.
(2) سۈرە ئىنسان 1 ـ ئايەت.

قىيامەت كۈنى كەلگەندە بولسا قەبرىدىن سىلەرنى قايتىدىن يەنە تىرىلدۈرىدۇ. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿پەرۋەردىگارىمىز! بىزنى ئىككى قېتىم ئۆلتۈرۈپ، ئىككى قېتىم تىرىلدۈردۈڭ﴾[1].

## الله تائالانىڭ قۇدرەتلىك زات ئىكەنلىكىنىڭ پاكىتلىرىنى بايان قىلىش توغرىسىدا

الله تائالا يۇقىرىدا ئۆزىنىڭ ئىنسانلارنى ياراتقانلىقىنى، ئۇلارنىڭ تەنلىرىدە نېمەتلەرنى ئورۇنلاشتۇرغانلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدىغان دەلىل ـ پاكىتلارنى بايان قىلىپ ئۆتكەن بولسا، تۆۋەندە كىشىلەرنىڭ ھەممىسى كۆرۈپ تۇرۇۋاتقان ئاسمان ـ زېمىننى يارىتىشتىن ئىبارەت يەنە بىر پاكىتنى كەلتۈرۈپ مۇنداق دېدى:

* * * * * * *

هُوَ ٱلَّذِى خَلَقَ لَكُم مَّا فِى ٱلْأَرْضِ جَمِيعًا ثُمَّ ٱسْتَوَىٰٓ إِلَى ٱلسَّمَآءِ فَسَوَّىٰهُنَّ سَبْعَ سَمَـٰوَٰتٍ ۚ وَهُوَ بِكُلِّ شَىْءٍ عَلِيمٌ ﴿٢٩﴾

***الله يەر يۈزىدىكى ھەممە نەرسىنى سىلەر (نىڭ پايدىلىنىشىڭلار) ئۈچۈن ياراتتى، ئاندىن ئاسماننى يارىتىشقا يۈزلىنىپ، ئۇنى قۇسۇرسىز يەتتە ئاسمان قىلىپ تاماملىدى. الله ھەرنەرسىنى بىلگۈچىدۇر﴿29﴾.***

الله ئۆزى ياراتقان ھەممە نەرسىنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر. الله بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿(مەخلۇقاتنى) ياراتقان زات بىلمەمدۇ؟﴾[2].

## يارىتىشنىڭ باشلىنىشى توغرىسىدا

بۇ ئايەتنىڭ تەپسىلىي مەزمۇنىنى الله تائالا تۆۋەندىكى ئايەتتە سۆزلەپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿(سەن ئۇلارغا) «سىلەر زېمىننى ئىككى كۈندە ياراتقان الله نى ئىنكار قىلامسىلەر ۋە ئۇنىڭغا شېرىكلەر كەلتۈرەمسىلەر؟ ئۇ ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارىدۇر» دېگىن. ئۇ زېمىننىڭ ئۈستىدە نۇرغۇن تاغلارنى ياراتتى، زېمىننى بەرىكەتلىك قىلدى، ئەھلى زېمىننىڭ رىزقىنى بەلگىلىدى، (زېمىننى يارىتىش بىلەن ئاھالىسىنىڭ رىزقىنى بەلگىلەشنى كەم ـ زىيادىسىز) باراۋەر تۆت كۈندە (تاماملىدى)، (زېمىننىڭ ۋە ئۇنىڭدىكى نەرسىلەرنىڭ يارىتىلىش مۇددىتىنى) سورىغۇچىلار ئۈچۈن (بۇ جاۋابتۇر) ئاندىن ئۇ ئاسماننى (يارىتىشقا) يۈزلەندى، ھالبۇكى، ئۇ تۈمان ھالىتىدە ئىدى، ئاسمان بىلەن زېمىنغا: «ئىختىيارىي ياكى ئىختىيارسىز ھالدا كېلىڭلار (يەنى ئەمرىمنى قوبۇل قىلىڭلار)» دېدى. ئىككىلىسى «ئىختىيارىي كەلدۇق» دېدى. الله يەتتە ئاسماننى ئىككى كۈندە ياراتتى. ھەر ئاسماننىڭ ئىشىنى ئۆزىگە بىلدۈردى (يەنى ھەر ئاسماننىڭ ئېھتىياجلىق ئىشلىرىنى ئورۇنلاشتۇردى). ئەڭ تۆۋەنكى ئاسماننى يۇلتۇزلار بىلەن زىننەتلىدۇق ۋە قوغدىدۇق، بۇ ئەنە شۇ غالىب، ھەممىنى بىلگۈچى الله نىڭ تەقدىرىدۇر﴾[3].

---

[1] سۈرە غافىر 11 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە مۇلك 14 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە فۇسسىلەت 9 ـــ 12 ـ ئايەتكىچە.

بۇ ئايەتتە الله تائالانىڭ ئاۋۋال زېمىننى ئاندىن يەتتە قات ئاسماننى ياراتقانلىقى ئېنىق دەلىل ـ ئىسپات بىلەن كۆرسىتۈلگەندۇر. بىنانىڭ تېگىنى ياخشى سېلىپ بولۇپ، ئاندىن تېمىنى قوپۇرۇش قۇرۇلۇش سېلىشنىڭ لايىھەسى (شۇڭا الله تائالا ئالدىدا زېمىننى يارىتىپ ئاندىن ئاسماننى ياراتقان). الله خالىسا بۇ ھەقتە كېيىنكى بابلاردا تەپسىلىي توختىلىپ ئۆتىمىز.

## زېمىننىڭ ئاسماندىن بۇرۇن يارىتىلغانلىقى توغرىسىدا

﴿**الله يەر يۈزىدىكى ھەممە نەرسىنى سىلەر (نىڭ پايدىلىنىشىڭلار) ئۈچۈن ياراتتى**﴾ مۇجاھىد بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەقىدە مۇنداق دەيدۇ: الله زېمىننى ئاسماندىن بۇرۇن ياراتتى. زېمىننى يارىتىپ بولغاندا ئۇنىڭدىن تۈتۈن ئۆرلەپ كەتتى. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دېدى: ﴿ئاندىن ئۇ ئاسماننى (يارىتىشقا) يۈزلەندى، ھالبۇكى، ئۇ تۇمان ھالىتىدە ئىدى﴾[1].

﴿**ئۇنى قۇسۇرسىز يەتتە ئاسمان قىلىپ تاماملىدى**﴾ يەنى ئاسماننى بىرىنى ـ بىرىنىڭ ئۈستىدە قىلىپ يەتتە قات قىلدى. زېمىننى بىرىنى بىرىنىڭ ئاستىدا قىلىپ يەتتە قات قىلدى.

يۇقىرىدا كەلگەن ئايەتلەر زېمىننىڭ ئاسماندىن بۇرۇن يارىتىلغانلىقىنى ئىسپاتلاپ بېرىدۇ.

## زېمىننىڭ ئاسمانلار يارىتىلىپ بولغاندىن كېيىن كېڭەيتىلگەنلىكى توغرىسىدا

ئىبنى ئابباس زېمىننىڭ كېڭەيتىلگەنلىكى توغرىسىدا سورالغان چاغدا مۇنداق دەپ جاۋاب بەردى: «زېمىن ئاسماندىن بۇرۇن يارىتىلدى. ئاسمان يارىتىلىپ بولغاندىن كېيىن زېمىن كېڭەيتىلدى. بۇرۇنقى ۋە ھازىرقى تەپسىرشۇناس ئالىملارمۇ يۇقىرىقىدەك دېدى. سۈرە نازىئاتتىكى ﴿شۇنىڭدىن كېيىن زېمىننى (ئەھلى زېمىننىڭ تۇرۇشىغا لايىق قىلىپ) يايدى. زېمىندىن بۇلاقلارنى ئاقتۇردى، ئۆسۈملۈكلەرنى ئۆستۈردى تاغلارنى (زېمىندا) مۇقىم قىلدى﴾[2] دېگەن ئايەتتە بۇ توغرىسىدىكى مەزمۇن تەپسىلىي چۈشەندۈرۈلگەن. زېمىننىڭ كېڭەيگەنلىكى ئالىملار دېگەنگە ئوخشاش زېمىننىڭ تېگىدىكى سۇلار زېمىننىڭ ئۈستىگە چىقىرىلىپ ھەر خىل شەكىل ۋە رەڭلەردىكى ئۆسۈملۈكلەرنىڭ ئۆسكەنلىكى ۋە زېمىن ئەتراپىدا ھەر خىل يۇلتۇزلارنىڭ ئايلانغانلىقىدىن ئىبارەتتۇر.

* * * * * * *

وَإِذْ قَالَ رَبُّكَ لِلْمَلَـٰٓئِكَةِ إِنِّى جَاعِلٌ فِى ٱلْأَرْضِ خَلِيفَةً ۖ قَالُوٓا۟ أَتَجْعَلُ فِيهَا مَن يُفْسِدُ فِيهَا وَيَسْفِكُ ٱلدِّمَآءَ وَنَحْنُ نُسَبِّحُ بِحَمْدِكَ وَنُقَدِّسُ لَكَ ۖ قَالَ إِنِّىٓ أَعْلَمُ مَا لَا تَعْلَمُونَ ﴿٣٠﴾

***ئۆز ۋاقتىدا پەرۋەردىگارىڭ پەرىشتىلەرگە: «مەن يەر يۈزىدە خەلىپە (يەنى ئورۇن باسار) يارىتىمەن» دېدى. پەرىشتىلەر: «يەر يۈزىدە بۇزۇقچىلىق قىلىدىغان، قان تۆكىدىغان (شەخسنى) خەلىپە قىلامسەن؟ ھالبۇكى بىز بولساق سېنى پاك دەپ مەدھىيىلەيمىز، مۇقەددەس دەپ مەدھىيىلەيمىز» دېدى. الله: «مەن ھەقىقەتەن سىلەر بىلمەيدىغان نەرسىلەرنى بىلىمەن» دېدى***(30).

[1] سۈرە فۇسسىلەت 11 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە نازىئات 30 ــ 32 ئايەتكىچە.

## ﷲ تائالانىڭ پەرىشتىلەرگە ئادەم ۋە ئۇنىڭ بالىلىرىنى زېمىندا ئورۇن باسار قىلىدىغانلىقىنى دېگەنلىكى ۋە پەرىشتىلەرنىڭ جاۋابى توغرىسىدا

بۇ ھەقتە ئىمام قۇرتۇبى مۇنداق دەيدۇ: ﷲ تائالا (ئىنسانلارنى) يارىتىشتىن بۇرۇن، ئۇلارنىڭ كېيىنى يۇقىرى مەرتىۋىدىكى كىشىلەرگە (يەنى پەرىشتىلەرگە) دېگەنلىكىنى خەۋەر قىلىپ مۇنداق دېدى: ﴿ئۆز ۋاقتىدا پەرۋەردىگارىڭ پەرىشتىلەرگە: «مەن يەر يۈزىدە خەلىپە (يەنى ئورۇن باسار) يارىتىمەن» دېدى﴾ يەنى ئى مۇھەممەد! سەن ئۆز ۋاقتىدىكى پەرۋەردىگارىڭنىڭ پەرىشتىلەرگە "مەن زېمىندا ئەسىرلەپ بىرسى ـ بىرسىگە ئورۇن باسار بولۇپ تۇرىدىغان كىشىلەرنى يارىتىمەن" دېگەن سۆزىنى ساڭا ئەگەشكەن كىشىلەرگە قىسسە قىلىپ سۆزلەپ بەرگىن. ﷲ تائالا ئىنسانلارنى زېمىندا ئورۇن باسار قىلىپ ياراتقانلىقىنى كۆپلىگەن ئايەتلەردە بايان قىلىپ كەلدى. تۆۋەندىكى ئايەتلەر شۇ ئايەتلەرنىڭ قاتارىدىندۇر.

ﷲ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ﷲ سىلەرنى(ئۆتكەنكى ئۈممەتلەرنىڭ) ئورۇنباسارلىرى قىلدى﴾[1] ﴿سىلەرنى زېمىننىڭ ئورۇنباسارلىرى قىلغان كىم؟﴾[2] ﴿ئەگەر بىز خالىساق، ئەلۋەتتە سىلەرگە زېمىندا ئورۇنباسار بولىدىغان پەرىشتىلەرنى ۋۇجۇتقا كەلتۈرەتتۇق﴾[3] ﴿ئۇلاردىن كېيىن، (يامان) ئەۋلاتلار تەۋراتقا ۋارىسلىق قىلدى﴾[4] بۇ ئايەتلەردە سۆزلىنىپ ئۆتكەن ئورۇن باسار بولغۇچى پەقەت ئادەم ئەلەيھىسسالاملا كۆرسىتىلگەن ئەمەس.

ئەگەر بۇ ئايەتلەردە ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆزىلا كۆزدە تۇتۇلغان بولسا پەرىشتىلەرنىڭ ﴿«يەر يۈزىدە بۇزۇقچىلىق قىلىدىغان، قان تۆكىدىغان (شەخسنى) خەلىپە قىلامسەن؟»﴾ دەپ سوئال قويۇشى ئورۇنلۇق ئەمەس. پەرىشتىلەر (بۇ سوئالدىن) ئادەم ئەلەيھىسسالام ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭ پۇشتىدىن كېلىدىغان بالىلارنىڭ ئىچىدىن بۇ بۇزغۇنچىلىقنى قىلىدىغان كىشىلەرنى كۆزدە تۇتقاندۇر. پەرىشتىلەر بۇنى ئۆزلىرىگە خاس بىلىم ئارقىلىق ياكى ئىنسانلار ئۆزلىرىنىڭ ئىنسانلىق تەبىئىتى بىلەن كەمچىلىك ئۆتكۈزۈپ سالىدىغانلىقىنى چۈشىنىش ئارقىلىق تونۇپ يەتتى. ئۇلارنىڭ ئىنسانلارنىڭ تەبىئىتىنى چۈشىنىپ يېتىشى (ﷲ تائالانىڭ) پەرىشتىلەرگە ئىنسان (يەنى ئادەم ئەلەيھىسسالام) نى (چەكسە جىرىڭلايدىغان) قۇرۇق لايدىن ياراتقانلىقىدىن خەۋەر بەرگەنلىكى ياكى ئورۇن باسارنىڭ ۋەزىپىسى كىشىلەر ئارىسىدا بولغان يامان، ناھەق ئىشلارنى ئايرىپ، ئۇلارنى گۇناھلاردىن توسىدۇ، دەپ چۈشەنگەنلىكىدىندۇر.

ﷲ ئۇلارغا زېمىندا ئىنساننى يارىتىدىغانلىقىنى ئېيتقاندا پەرىشتىلەر: ﴿«يەر يۈزىدە بۇزۇقچىلىق قىلىدىغان، قان تۆكىدىغان (شەخسنى) خەلىپە قىلامسەن؟»﴾ دەپ سورىدى. پەرىشتىلەرنىڭ سورىغان بۇ سوئالى بەزى تەپسىرشۇناس ئالىملار گۇمان قىلغاندەك ﷲ تائالاغا نارازىلىق بىلدۈرۈش ياكى ئادەم بالىلىرىغا ھەسەت قىلىش يۈزىسىدىن ئەمەس. چۈنكى، ﷲ

[1] سۈرە ئەنئام 165 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە نەمل 62 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە زۇخرۇف 60 ـ ئايەت
[4] سۈرە ئەئراف 169 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

پەرىشتىلەرنى ئۆزىدىن زۇخسەتسىز ھېچقانداق سوئال سورىمايدۇ دەپ سۈپەتلىگەن تۇرسا (ئۇلار قانداقمۇ اللہ غا نارازىلىق يۈزىسىدىن ياكى ئىنسانلارغا ھەسەت قىلىش يۈزىسىدىن شۇ سۆزنى قىلسۇن).

بەلكى ئۇلارنىڭ بۇ سوئالى قەتادە دېگەندەك: ئى پەرۋەردىگارىمىز! ئىنسانلارنىڭ ئىچىدە زېمىندا بۇزغۇنچىلىق ئېلىپ بارىدىغان، ناھەق قان تۆكىدىغان كىشىلەر تۇرسا ئۇلارنى يارىتىشتىكى ھېكمىتىڭ نېمە؟ ئۇلارنى يارىتىشتىكى مەقسىتىڭ ئۆزەڭگە ئىبادەت قىلدۇرۇش بولسا، بىز سېنى پاك ۋە ئۇلۇغ دەپ مەدھىيىلەيمىز. بىزدە ئۇلاردىن سادىر بولىدىغان كەمچىلىك سادىر بولمايدۇ دەپ (اللہ تائالانىڭ ئىنسانلارنى يارىتىشتا) قانداق ھېكمىتىنىڭ بارلىقىنى بىلىش ئۈچۈن سورىغان سوئالدۇر.

اللہ تائالا ئۇلارنىڭ سورىغان سوئالىغا جاۋاب بېرىپ مۇنداق دېدى: ﴿**« مەن ھەقىقەتەن سىلەر بىلمەيدىغان نەرسىلەرنى بىلىمەن »**﴾ يەنى بۇ ئىنسانلارنى يارىتىشتىكى بولغان پايدىنىڭ سىلەر چۈشەنمەستىن دەۋاتقان زىيانلاردىن ئارتۇق ئىكەنلىكىنى مەن بىلىمەن. مەن ئۇلارغا پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتىمەن. ئۇلارنىڭ ئىچىدە (پەيغەمبەرلەرگە) چىن قەلبىدىن ئىشەنگەنلەر، شېھىتلار، ياخشى كىشىلەر، دائىم (اللہ تائالاغا) ئىبادەت بىلەن شۇغۇللىنىدىغانلار، اللہ تائالادىن قورقۇپ (ئەمەل ـ ئىبادەت بىلەن اللہ تائالاغا) يېقىنلاشقۇچىلار، اللہ تائالادىن قورقىدىغان ئالىملار، اللہ تائالانى ياخشى كۆرىدىغان ۋە پەيغەمبەرلەرگە ئەگىشىدىغانلار بولىدۇ.

ھەدىستە مۇنداق كەلدى: « پەرىشتىلەر بەندىلەرنىڭ قىلغان ئەمەل ـ ئىبادەتلىرىنى ئېلىپ اللہ تائالانىڭ دەرگاھىغا ئۆرلىگەن چاغدا (بەندىلەرنىڭ نېمە قىلىۋاتقانلىقىنى) اللہ بىلسىمۇ، اللہ تائالا پەرىشتىلەردىن ”سىلەر بەندىلىرىمنى قانداق ھالەتتە قويۇپ چىقتىڭلار؟“ دەپ سورايدۇ. پەرىشتىلەر: بىز ئۇلارنىڭ قېشىغا چۈشكەن چېغىمىزدا ئۇلار ناماز ئوقۇۋاتقان ئىكەن، بىز ئۇلارنى قويۇپ يېنىپ چىققىنىمىزدىمۇ ئۇلار ناماز ئوقۇپ قالدى دەپ جاۋاب بېرىدۇ ».

ئۇنداق جاۋاب بېرىشىدىكى سەۋەب شۇكى، پەرىشتىلەر كېچە ـ كۈندۈز نۆۋەت بىلەن بىزنىڭ قېشىمىزغا چۈشۈپ تۇرىدۇ. پەرىشتىلەر بامدات نامىزى بىلەن ئەسىر نامىزىدا ئۆزئارا نۆۋەت ئالماشتۇرۇپ، كۈندۈزلۈك نۆۋەتچىلەر بامدات نامىزىدىن تاكى ئەسىر نامىزىغىچە تۇرىدۇ. بۇ چاغدا ئەسىر نامىزىدا چۈشكەن كېچىلىك نۆۋەتچىلەر بەندىلەرنىڭ ئەمەل ـ ئىبادەتلىرىنى ئېلىپ چىقىپ كېتىدۇ. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: « كېچىدە قىلىنغان ئەمەل ـ ئىبادەتلەر كۈندۈزدىن بۇرۇن، كۈندۈزنىڭ ئەمەل ئىبادەتلىرى كېچىدىن بۇرۇن اللہ تەرەپكە كۆتۈرۈلۈپ بولىدۇ » (يەنى كېچىدە قىلغان ئەمەل ـ ئىبادەتلەر بامدات نامىزىنىڭ ۋاقتىدا، كۈندۈزدە قىلغان ئەمەل ـ ئىبادەتلەر ئەسىر نامىزىدا كۆتۈرۈلىدۇ). اللہ تائالانىڭ: ﴿**« مەن ھەقىقەتەن سىلەر بىلمەيدىغان نەرسىلەرنى بىلىمەن »**﴾ دېگەن جاۋابىغا قارىتا ئىمام رازى بۇنىڭدىن باشقا كۆز قاراشلارنىمۇ كەلتۈردى، ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

1 ـ ئىنسانلارنى يارىتىشتا مېنىڭ كۆپلىگەن ھېكمىتىم بار. ئەھۋال سىلەر دېگەندەك بولسىمۇ، لېكىن ئۇ ھېكمەتنى سىلەر بىلمەيسىلەر.

2 ـ اللہ تائالانىڭ ﴿**« مەن ھەقىقەتەن سىلەر بىلمەيدىغان نەرسىلەرنى بىلىمەن »**﴾ دېگەن ئايىتى: ”سىلەر ئاراڭلاردا ئىبلىس ئىسىملىك شەيتاننىڭ بارلىقىنى بىلمەيسىلەر“ دەپ پەرىشتىلەرنىڭ: ﴿**« ھالبۇكى بىز بولساق سېنى پاك دەپ مەدھىيىلەيمىز، مۇقەددەس دەپ مەدھىيىلەيمىز »**﴾ دېگەن سۆزىگە بەرگەن جاۋابىدۇر.

**3 ـ پەرىشتىلەرنىڭ: ﴿«يەر يۈزىدە بۇزۇقچىلىق قىلىدىغان، قان تۆكىدىغان (شەخسنى) خەلىپە قىلامسەن؟ »﴾ دېگەن سۆزى** *الله* تائالادىن ئۆزلىرىنى زېمىندا ئىنسانلارنىڭ ئورنىدا ئورۇن باسار قىلىشنى تەلەپ قىلغانلىقىدۇر. *الله* ئۇلارغا جاۋاب بېرىپ مۇنداق دېدى: **﴿«مەن ھەقىقەتەن سىلەر بىلمەيدىغان نەرسىلەرنى بىلىمەن»﴾** يەنى سىلەرنىڭ ئاسماندا قالغانلىقىڭلار، ئۆزلىرىڭلارغا لايىق ۋە مۇناسىپ ئىكەنلىكىڭلارنى بىلمەيسىلەر.

## خەلىپە تىكلەشنىڭ ۋاجىبلىقى ۋە ئۇنىڭغا ئالاقىدار بەزى مەسىلىلەر توغرىسىدا

ئىمام قۇرتۇبى ۋە باشقا مۇجتەھىد ئالىملار يۇقىرىقى ئايەت بىلەن كىشىلەرنىڭ تالاش ـ تارتىشىپ قالغان ئىشلاردا ئۇلارنىڭ ئارىسىنى بىر تەرەپ قىلىش، ناھەق بوزەك قىلىنغان كىشىگە بوزەك قىلغۇچىدىن ئۆچىنى ئېلىپ بېرىش، *الله* تائالانىڭ ھۆكۈملىرىنى يۈرگۈزۈش ۋە يامان ئىشلاردىن توساش ئۈچۈن بىر خەلىپە تىكلەشنىڭ ۋاجىب ئىكەنلىكىگە دەلىل كەلتۈردى. بۇ ۋاجىبنى ئەمەلگە ئاشۇرىدىغان ئىشلارنى قىلىش ۋاجىب بولىدۇ[1]. خەلىپە تىكلەشنىڭ يوللىرى ھەر خىل بولىدۇ. قۇرئان كەرىم ياكى ھەدىس شەرىفتە خەلىپە بولۇشقا لايىق ئىكەنلىكى ئوچۇق ئىسپاتلانغان كىشى خەلىپە قىلىپ سايلىنىدۇ. مەسىلەن: ئەبۇبەكرى سىددىقنىڭ خەلىپە بولۇشىغا ئوخشاش. بەزى ئالىملار ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پاكىت ئارقىلىق خەلىپە بولغان دېگەن كۆز قاراشتىدۇر.

خەلىپە سايلاش ياكى بىشارەت ئارقىلىق بولىدۇ. بىر تۈركۈم ئالىملار ئەبۇبەكرىنىڭ خەلىپىلىكىنى بىشارەت ئارقىلىق بولغان دەپ قارايدۇ، ياكى ئىلگىرى تەيىنلەنگەن خەلىپە بىر كىشىنى ئورنىغا خەلىپە تىكلەپ قويۇش ئارقىلىق بولىدۇ. يەنى مەسىلەن: ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنى خەلىپىلىككە تىكلەپ قويغىنىغا ئوخشاش. ياكى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قىلغىنىدەك بىر نەچچە ياخشى كىشىلەردىن قۇرۇلۇپ چىققان بىر گۇرۇپ ئادەملەرنىڭ مەسلىھەت قىلىشىپ تاللاپ چىقىشى ئارقىلىق بولىدۇ. ياكى دۆلەت ئەربابلىرىنىڭ ئۇنىڭغا بەيئەت[2] قىلىشقا بىردەكلىككە كېلىشى ئارقىلىق بولىدۇ. ياكى ئۇ كىشىلەرنىڭ ئىچىدىن بىر ئادەمنىڭ ئۇنىڭغا بەيئەت بېرىشى ئارقىلىق بولىدۇ.

خەلىپە بولىدىغان كىشىدە ھازىرلىنىشقا تېگىشلىك شەرتلەر: **1** ـ ئەر كىشى بولۇشى لازىم. **2** ـ ھۆر ئادەم بولۇشى لازىم، قۇل خەلىپە بولالمايدۇ. **3** ـ بالاغەتكە يەتكەن كىشى بولۇشى لازىم، **4** ـ ئەقىللىق بولۇشى لازىم. **5** ـ مۇسۇلمان بولۇشى لازىم. **6** ـ ئادىل بولۇشى لازىم. **7** ـ شەرىئەتنىڭ ئەھكاملىرىدا ئىجتىھاد قىلالايدىغان بولۇشى لازىم. **8** ـ ئىشنىڭ ئاقىۋىتىنى كۆرەلەيدىغان بولۇشى لازىم. **9** ـ بەدەن قورۇلۇشى ساق ـ سالامەت بولۇشى لازىم. **10** ـ ئۇرۇش تاكتىكىلىرىنى، جىھاد قىلىشنى بىلىدىغان بولۇشى لازىم. **11** ـ قۇرەيشلىك[3] بولۇشى لازىم.

---

[1] ئىسلامنىڭ ھۆكۈملىرىنى يۈرگۈزۈش ۋە يامان ئىشلاردىن توسۇش مۇسۇلمانلارنىڭ باشلىقسىز ئورۇنلانمايدىغانلىقى ئۈچۈن مۇسۇلمانلارغا باشلىقنى تىكلەش ۋاجىبتۇر.

[2] خەلىپىلىككە شەرتى توشقان ئادەملەرگە بويسۇنۇش دېگەننى كۆرسىتىدۇ.

[3] بۇ ئۆز ۋاقتىغا ياكى ئەرەب دۇنياسىغا قويۇلغان شەرت بولۇشى مۇمكىن. ئەرەب مىللىتىدىن باشقا مىللەتنىڭ خەلىپە تىكلىشى ئۈچۈن خەلىپىنىڭ قۇرەيشتىن بولۇشى شەرت قىلىنمايدۇ. ت.

خەلىپە بولىدىغان ئادەمنىڭ ھاشىم جەمەتىدىن بولۇشى ياكى پۈتۈن كەمچىلىكلەردىن خالىي بولۇشى شەرت قىلىنمايدۇ. ئەگەر خەلىپە پاسىق بولسا خەلىپىلىكتىن چۈشۈپ كېتەمدۇ ياكى ئورنىدا تۇرۇۋېرەمدۇ؟ بۇ مەسىلىدە ئۆلىمالارنىڭ ئوخشىمىغان كۆز قاراشلىرى بار. لېكىن كۈچلۈك كۆز قاراش شۇكى؛ پاسىق كىشى خەلىپىلىكتىن چۈشۈپ كەتمەيدۇ. بۇنىڭ دەلىلى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تۆۋەندىكى سۆزى: «ئۇنىڭدا الله تەرىپىدىن بولغان دەلىل ئىسپات ئارقىلىق ئوچۇق كاپىرلىقنى كۆرسەڭلار (خەلىپىلىكتىن چۈشۈپ كەتسە بولىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭدىن كۈپۈرلۈق كۆرۈلمەي پاسىقلىق كۆرۈلسە خەلىپىلىكتىن چۈشۈپ كېتىش شەرت ئەمەس)».

بىر دۆلەتتە بىردىن ئارتۇق خەلىپە تىكلىنىشكە بولمايدۇ. بۇنىڭ ئىسپاتى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تۆۋەندىكى سۆزىدۇر: «سىلەرنىڭ بىرلىك ھالىتىڭلاردا بىر پۈتۈن ئىسلام دۆلىتى قۇرۇلۇپ بولغاندا ئاراڭلاردىن بىرسى چىقىپ سىلەرنى بۆلمەكچى بولسا، ئۇ كىم بولۇشىدىن قەتئىي نەزەر ئۇنى ئۆلتۈرۈۋېتىڭلار؟». بۇ كۆپ سانلىق ئالىملارنىڭ كۆز قارىشىدۇر.

ئىمامۇلھەرەمەيىن دېگەن ئالىم ئەبۇئىسھاقنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىدۇ: «شەھەرلىرىنىڭ ئارىلىقى ناھايىتى يىراق بولغان دۆلەت ئۈچۈن بىر دۆلەتتە بىردىن ئارتۇق خەلىپە بولسا بولىدۇ».

* * * * * * *

وَعَلَّمَ ءَادَمَ ٱلۡأَسۡمَآءَ كُلَّهَا ثُمَّ عَرَضَهُمۡ عَلَى ٱلۡمَلَٰٓئِكَةِ فَقَالَ أَنۢبِـُٔونِي بِأَسۡمَآءِ هَٰٓؤُلَآءِ إِن كُنتُمۡ صَٰدِقِينَ ﴿٣١﴾ قَالُواْ سُبۡحَٰنَكَ لَا عِلۡمَ لَنَآ إِلَّا مَا عَلَّمۡتَنَآۖ إِنَّكَ أَنتَ ٱلۡعَلِيمُ ٱلۡحَكِيمُ ﴿٣٢﴾ قَالَ يَٰٓـَٔادَمُ أَنۢبِئۡهُم بِأَسۡمَآئِهِمۡۖ فَلَمَّآ أَنۢبَأَهُم بِأَسۡمَآئِهِمۡ قَالَ أَلَمۡ أَقُل لَّكُمۡ إِنِّيٓ أَعۡلَمُ غَيۡبَ ٱلسَّمَٰوَٰتِ وَٱلۡأَرۡضِ وَأَعۡلَمُ مَا تُبۡدُونَ وَمَا كُنتُمۡ تَكۡتُمُونَ ﴿٣٣﴾

***الله پۈتۈن شەيئىلەرنىڭ ناملىرىنى ئادەمگە ئۆگەتتى، ئاندىن ئۇلارنى پەرىشتىلەرگە كۆرسىتىپ: «(خەلىپە بولۇشقا ئادەمگە قارىغاندا بىز ھەقلىق دەيدىغان قارىشىڭلاردا) راستچىل بولساڭلار، بۇ شەيئىلەرنىڭ ناملىرىنى ماڭا ئېيتىپ بېرىڭلار» دېدى[31]. پەرىشتىلەر: «سېنى (پۈتۈن كەمچىلىكلەردىن) پاك دەپ تونۇيمىز. بىز سەن بىلدۈرگەندىن باشقىنى بىلمەيمىز، ھەقىقەتەن سەن ھەممىنى بىلگۈچىدۇرسەن، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇرسەن» دېدى[32]. الله: «ئى ئادەم! ئۇلارغا بۇ نەرسىلەرنىڭ ناملىرىنى ئېيتىپ بەرگىن» دېدى. ئادەم ئۇلارغا بۇ نەرسىلەرنىڭ ناملىرىنى ئېيتىپ بەرگەن چاغدا، الله: «مەن سىلەرگە، ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى غەيبلەرنى ھەقىقەتەن بىلىپ تۇرىمەن، ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن ئىشلىرىڭلارنى بىلىپ تۇرىمەن، دېمىگەنمىدىم» دېدى[33].***

## ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ پەرىشتىلەردىن ئۈستۈن ئىكەنلىكى توغرىسىدا

ئادەم ئەلەيھىسسالام پەرىشتىلەر بىلەلمىگەن نەرسىلەرنىڭ ئىسىملىرىنى بىلىشتەك خۇسۇسىيەتكە ئېرىشكەنلىكى ئۈچۈن الله ئۇنىڭ پەرىشتىلەردىن ئارتۇقچىلىقىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿الله

پۈتۈن شەيئىلەرنىڭ نامىلىرىنى ئادەمگە ئۆگەتتى﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە زەھھاك ئىبنى ئاببا سنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى بايان قىلىدۇ: (الله ئادەم ئەلەيھىسسالامغا بىلدۈرگەن ئىسىملار؛ ئىنسانلار، چارۋا ـ ماللار، ئاسمان ـ زېمىن، قورۇقلۇق، دېڭىز، ئات، ئېشەك قاتارلىق كىشىلەر بىلىدىغان بارلىق ئىسىملاردۇر).

ئىبنى ئەبۇھاتەم ۋە ئىبنى جەرىر، ئاسىم ئىبنى كۇلەيبتىن سەئىد ئىبنى مەئبەدنىڭ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن: الله تائالا ئادەم ئەلەيھىسسالامغا قازايى ـ قەدەرنىڭ ئىسمىنىمۇ ئۆگەتتىمۇ؟ دەپ سوئال سورىغانلىقىنى ئىبنى ئاببا سنىڭ: ھەئە، چوڭ ـ كىچىك ھەممە نەرسىلەرنىڭ ئىسىملىرىنى ئۆگەتتى، دەپ جاۋاب بەرگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ.

توغرىسى، ئىبنى ئابباس دېگەندەك الله تائالا ئۇنىڭغا ھەممە نەرسىلەرنىڭ ئىسىملىرىنى ھەتتا مىجەز ـ خاراكتېرى، سۈپەتلىرىدىن تارتىپ ئۆگەتتى. تۆۋەندە بۇنىڭغا ئائىت ھەدىس بار.

ئىمام بۇخارى ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «قىيامەت كۈنى ھەممە مۆمىن كىشىلەر بىر يەرگە جەم بولۇپ، پەرۋەردىگارىمىزدىن بىزگە شاپائەت قىلىشنى سورىساق بولاتتى، دېيىشىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ ئۇنىڭغا: سەن ئادەملەرنىڭ بوۋىسى، الله تائالا سېنى ئۆز قولى بىلەن ياراتتى[1]. ساڭا پەرىشتىلەرنى سەجدە قىلدۇردى. ھەممە نەرسىلەرنىڭ ئىسىملىرىنى بىلدۈردى. شۇڭا سەن پەرۋەردىگارىمىزدىن بىزگە شاپائەت سورىساڭ بىزنى ھازىرقى ئورنىمىزدىن چىقىرىپ قويسا (يەنى راھەت بىر ئورۇنغا كىرگۈزسە)، دەيدۇ. ئادەم ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا: مەن ئۇنداق قىلىشقا لايىق ئەمەسمەن. (يەنى مەن شاپائەت سورالمايمەن) دەپ جاۋاب بېرىپ، ئۆزىنىڭ الله تائالانىڭ ئالدىدا ئۆتكۈزۈپ سالغان كەمچىلىكىنى (ئۇلارغا) سۆزلەپ بېرىپ (شۇنىڭ ئۈچۈن الله تائالادىن) خىجىل بولىدىغانلىقىنى دەيدۇ. ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ كەمچىلىكى بولسا يېمە دەپ توسقان دەرەخنىڭ مېۋىسىنى يەپ سالغانلىقىدۇر. ئادەم ئەلەيھىسسالام: سىلەر نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا بېرىڭلار، ئۇ الله تائالانىڭ زېمىن يۈزىدىكى كىشىلەرگە ئەۋەتكەن دەسلەپكى پەيغەمبىرى دەيدۇ. ئاندىن ئۇلار نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا كېلىدۇ. نۇھ ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا: مەن بۇنداق قىلىشقا لايىق ئەمەسمەن، دەپ ئۆزىنىڭ سوراشقا تېگىشلىك بولمىغان بىر سوئالنى الله تائالادىن سوراپ قويغانلىقىنى، شۇنىڭ ئۈچۈن الله دىن خىجىل بولىدىغانلىقىنى دەيدۇ. ئۇلارغا: سىلەر مېھرىبان سۈپەتلىك الله تائالانىڭ دوستى بولغان ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا بېرىڭلار دەيدۇ. ئۇلار ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا كېلىدۇ. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالاممۇ ئۇلارغا: مەن بۇنداق قىلىشقا لايىق ئەمەسمەن دەپ جاۋاب بېرىپ، الله بىلەن بىۋاستە سۆزلەشكەن، تەۋرات بېرىلگەن بەندە مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا بېرىڭلار دەيدۇ. ئۇلار مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا كېلىدۇ. مۇسا ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا: مەن بۇنداق قىلىشقا لايىق ئەمەسمەن دەپ جاۋاب بېرىپ، ئۆزىنىڭ گۇناھسىز بىر كىشىنى ئۆلتۈرۈپ قويغانلىقىنى سۆزلەپ بېرىدۇ. (شۇنىڭ ئۈچۈن ئۆزىنىڭ الله تائالادىن) خىجىل بولىدىغانلىقىنى دەپ، الله تائالانىڭ بەندىسى پەيغەمبىرى ۋە الله تائالانىڭ سۆزى[2] ۋە روھى بولغان ئىسانىڭ يېنىغا

---

(1) بۇ سۆزدىن الله تائالانىڭ بىزگە ئوخشاش بارماقلىق قولى بار دېگەنلىك چىقمايدۇ، ئەگەر شۇنداق چۈشۈنۈپ قېلىنسا بولمايدۇ، الله تائالانىڭ قولى ئۆزىگە خاس ۋە ئۆزىگە لايىق كېلىدىغان قولدۇر.
(2) بۇ سۆزدىن الله نىڭ ئۇنىڭغا ۋۇجۇدقا كەل دېگەن سۆزى كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

بېرىڭلار، دەيدۇ. ئۇلار ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا كېلىدۇ. ئۇ، ئۇلارغا مەن بۇنداق قىلىشقا لايىق ئەمەسمەن دەپ جاۋاب بېرىپ، ئىلگىرىكى ۋە كېيىنكى بارلىق گۇناھلىرى كەچۈرۈم قىلىنىپ كەتكەن اللّٰه تائالانىڭ بەندىسى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا بېرىڭلار، دەيدۇ. ئۇلار مېنىڭ يېنىمغا كېلىدۇ. مەن پەرۋەردىگارىمدىن شاپائەت قىلىشنى تىلەپ ئۇنىڭ ئالدىغا بارىمەن، (اللّٰه تائالا) ماڭا شاپائەت قىلىشقا رۇخسەت بېرىدۇ. مەن پەرۋەردىگارىمنى كۆرگەن هامان سەجدە قىلىمەن. اللّٰه مېنى ئۆزى خالىغان ۋاقىتقىچە سەجدىدە قويۇپ قويىدۇ. ئاندىن ماڭا (ئى مۇھەممەد) بېشىڭنى كۆتۈر. سورىغان نەرسەڭگە ئېرىشىسەن، شاپائەت قىلىشنى سورىساڭ شاپائەت قىلىنىسەن. (يەنى ئۇلارغا قىلغان شاپائىتىڭ قوبۇل قىلىنىدۇ) دېيىلىدۇ. ئاندىن مەن بېشىمنى كۆتۈرۈپ اللّٰه ماڭا ئۆگىتىپ قويغان ھەمدۇسانالار بىلەن ئۇنىڭغا ھەمدە ئوقۇيمەن. ئاندىن ئۇنىڭدىن شاپائەت سورايمەن. ماڭا مەلۇم مىقداردىكى (كىشىلەرنى جەننەتكە ئەكىرىشكە) چەك توختىتىپ بېرىلىدۇ. مەن ئۇلارنى جەننەتكە كىرگۈزىمەن. ئاندىن مەن قايتىدىن اللّٰه تائالانىڭ ئالدىغا بارىمەن. مەن پەرۋەردىگارىمنى كۆرگەن هامان يەنە يۈقىرىقىغا ئوخشاش سەجدە قىلىمەن. ئاندىن شاپائەت سورايمەن. ماڭا مەلۇم مىقداردىكى (كىشىلەرنى جەننەتكە ئەكىرىشكە) چەك توختىتىپ بېرىلىدۇ. مەن ئۇلارنى جەننەتكە كىرگۈزىمەن. ئاندىن بۇ ئىشنى تاكى 3 ، 4 قېتىم تەكرارلايمەن. ئاخىرى دوزاختا قۇرئان تۇتۇپ قالغان كىشى (قۇئاندا كۆرسىتىلگەن دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ دەپ يېزىلىپ كەتكەن كىشى) قېلىپ قالىدۇ».

بۇ ھەدىسنى بۇ يەردە كەلتۈرۈشتىكى سەۋەب پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: ئۇلار ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ (ئى ئادەم) سەن ئادەملەرنىڭ بوۋىسى اللّٰه سېنى ئۆز قولى بىلەن ياراتتى. اللّٰه پەرىشتىلەرنى ساڭا سەجدە قىلدۇردى. ھەممە نەرسىلەرنىڭ ئىسىملىرىنى ساڭا بىلدۈردى، دېگەن سۆزىدۇر. بۇ ھەدىس اللّٰه تائالانىڭ ئادەم ئەلەيھىسسالامغا ھەممە مەخلۇقاتلارنىڭ ئىسىملىرىنى بىلدۈرگەنلىكىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ. شۇڭا اللّٰه مۇنداق دەيدۇ: ﴿**اللّٰه پۈتۈن شەيئىلەرنىڭناملىرىنى ئادەمگە ئۆگەتتى، ئاندىن ئۇلارنى پەرىشتىلەرگە كۆرسىتىپ**﴾ يەنى ئۇ نەرسىلەرنىڭ ئىسىملىرىنى پەرىشتىلەرگە دەپ بەردى.

﴿**بۇ شەيئىلەرنىڭ ناملىرىنى ماڭا ئېيتىپ بېرىڭلار» دېدى**﴾ يەنى سىلەر زېمىندا خەلىپىنى بىزدىن باشقا بىرسىدىن قىلساڭ، ئۇ زېمىندا بۇزغۇنچىلىق ئېلىپ بارىدۇ، ناھەق قان تۆكىدۇ. ئەگەر خەلىپىنى بىزنىڭ ئىچىمىزدىن قىلساڭ بىز ساڭا مەدھىيە ئوقۇپ ۋە سېنى ھەممە كەمچىلىكتىن پاك دەپ تونۇيمىز ھەم سېنىڭ بۇيرۇغان ئىشلىرىڭغا بويسۇنىمىز دېگەن سۆزۈڭلاردا راستچىل بولساڭلار، سىلەرگە كۆرسەتكەن نەرسىلەرنىڭ ئىسىملىرىنى ماڭا دەپ بېرىڭلار، سىلەر كۆز ئالدىڭلاردا تۇرغان بۇ نەرسىلەرنىڭ ئىسىملىرىنى بىلەلمىسەڭلار، ھازىر كۆز ئالدىڭلاردا يوق، بۇنىڭدىن كېيىن بولىدىغان نەرسىلەرنى تېخىمۇ بىلەلمەيسىلەر، دېگەنلىكتۇر.

شۇنىڭ بىلەن پەرىشتىلەر مۇنداق دېدى: ﴿**« سېنى (پۈتۈن كەمچىلىكلەردىن) پاك دەپ تونۇيمىز. بىز سەن بىلدۈرگەندىن باشقىنى بىلمەيمىز، ھەقىقەتەن سەن ھەممىنى بىلگۈچىدۇرسەن، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇرسەن» دېدى**﴾ بۇ پەرىشتىلەرنىڭ ھەممە بىلىم اللّٰه تەرىپىدىن بولىدىغانلىقى ۋە ھېچقانداق كىشىنىڭ اللّٰه بىلدۈرگەن نەرسىدىن باشقا ھېچقانداق نەرسىنى بىلمەيدىغانلىقى توغرىسىدىكى ھەقىقەتنى اللّٰه تائالانىڭ ئالدىدا ئېتىراپ قىلغانلىقىدۇر.

شۇڭا مۇنداق دېدى. ﴿پەرىشتىلەر: «سېنى (پۈتۈن كەمچىلىكلەردىن) پاك دەپ تونۇيمىز. بىز سەن بىلدۈرگەندىن باشقىنى بىلمەيمىز، ھەقىقەتەن سەن ھەممىنى بىلگۈچىدۇرسەن، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇرسەن» دېدى﴾ يەنى سەن ھەممىنى بىلگۈچىدۇرسەن، ياراتقان ۋە قىلغان ئىشلىرىڭدا ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىسەن. خالىغان كىشىگە بىلىم ئۆگىتىسەن ۋە خالىغان كىشىنى ئۇنىڭدىن مەھرۇم قىلىسەن. ئۇنىڭ ھېكمىتىنى پەقەت سەنلا بىلىسەن، سەن ناھايىتى ئادىل سەن.

## ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ بىلىم بىلەن پەرىشتىلەردىن ئارتۇق قىلىنغانلىقى توغرىسىدا

﴿«**ئى ئادەم! ئۇلارغا بۇ نەرسىلەرنىڭ ناملىرىنى ئېيتىپ بەرگىن» دېدى. ئادەم ئۇلارغا بۇ نەرسىلەرنىڭ ناملىرىنى ئېيتىپ بەرگەن چاغدا، الله: «مەن سىلەرگە، ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى غەيبىلەرنى ھەقىقەتەن بىلىپ تۇرىمەن، ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن ئىشلىرىڭلارنى بىلىپ تۇرىمەن، دېمىگەنمىدىم» دېدى**﴾ زەيد ئىبنى ئەسلەم بۇ ئايەت ئۈستىدە توختىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ئادەم ئەلەيھىسسالام پەرىشتىلەرگە ھەممە نەرسىلەرنىڭ ئىسىملىرىنى سۆزلەپ بېرىپ جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامغا سەن جىبرىئىل، مىكائىلغا سەن مىكائىل، ئىسرافىلغا سەن ئىسرافىل دېدى. ھەتتا قاغىنىڭ ئىسمىچىلىك نەرسىنىڭ ئىسمىلىرىنىمۇ ساناپ بەردى.

ئادەم ئەلەيھىسسالام الله بىلدۈرگەن نەرسىلەرنىڭ ئىسمىلىرىنى ساناپ بېرىپ، پەرىشتىلەردىن ئۈستۈن كەلگەن چاغدا، الله پەرىشتىلەرگە مۇنداق دەيدۇ: ﴿«**مەن سىلەرگە، ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى غەيبىلەرنى ھەقىقەتەن بىلىپ تۇرىمەن، ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن ئىشلىرىڭلارنى بىلىپ تۇرىمەن، دېمىگەنمىدىم» دېدى**﴾ يەنى مەن سىلەرگە مېنىڭ يوشۇرۇن ئىشلارنى بىلىدىغانلىقىمنى دېمىگەنمىدىم، دېدى.

الله تائالانىڭ: ﴿«**ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن ئىشلىرىڭلارنى بىلىپ تۇرىمەن، دېمىگەنمىدىم» دېدى**﴾ دېگەن ئايىتىدە زەھھاك ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن يوشۇرۇن ئىشنىمۇ خۇددى ئاشكارا ئىشنى بىلگەندەك بىلىمەن يەنى ئىبلىس (شەيتاننىڭ ئەڭ چوڭى) نىڭ كۆڭلىگە يوشۇرغان چوڭچىلىق ۋە مەغرۇرلۇقىنىمۇ بىلىمەن، دېگەنلىكتۇر.

ئەبۇجەئفەر رازى رەبىيئ ئىبنى ئەنەسنىڭ يۇقىرىقى ئايەت توغرىسىدا مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: (پەرىشتىلەر) بۇ زېمىندا بۇزغۇنچىلىق قىلىپ، ناھەق قان تۆكىدىغان كىشىنى خەلىپە قىلامسەن؟ دېگەن سۆزنى ئاشكارا ئېيتقان بولسىمۇ، كۆڭلىدە بىز پەرۋەردىگارىمىز ياراتقان ھەر قانداق مەخلۇقاتتىن بىلىملىك ۋە ھۆرمەتلىكتۇرمىز، دېگەن سۆزنى يوشۇرۇشقان ئىدى. ئاندىن پەرىشتىلەر الله تائالانىڭ ئادەم ئەلەيھىسسالامنى ئۇلاردىن بىلىمدە ۋە ھۆرمەتتە ئارتۇق قىلغانلىقىنى تونۇپ يەتتى.

* * * * * * *

وَإِذْ قُلْنَا لِلْمَلَٰٓئِكَةِ ٱسْجُدُوا۟ لِءَادَمَ فَسَجَدُوٓا۟ إِلَّآ إِبْلِيسَ أَبَىٰ وَٱسْتَكْبَرَ وَكَانَ مِنَ ٱلْكَٰفِرِينَ ﴿٣٤﴾

***ئۆز ۋاقتىدا پەرىشتىلەرگە: «ئادەمگە سەجدە قىلىڭلار» دېدۇق، ئىبلىستىن باشقا ھەممىسى سەجدە قىلدى، ئىبلىس (سەجدە قىلىشتىن) باش تارتتى، تەكەببۇرلۇق قىلدى، ئۇ كاپىرلاردىن بولۇپ كەتتى*** ﴿34﴾.

## ﷲ تائالا نىڭ پەرىشتىلەرنى ئادەم ئەلەيھىسسالامغا سەجدە قىلدۇرۇش ئارقىلىق ئادەم ئەلەيھىسسالامنى ھۆرمەتلىگەنلىكى توغرىسىدا

بۇ ﷲ تائالانىڭ ئادەم ئەلەيھىسسالامغا كۆرسەتكەن كاتتا مەرھەمىتىدۇر. ﷲ تائالانىڭ پەرىشتىلەرنى ئادەمگە سەجدە قىلىشقا بۇيرۇغانلىقى ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ باللىرىغا (يەنى پۈتۈن ئىنسانلارغا) قىلىنغان چوڭ بىر ئىنئامدۇر. بۇ ھەقتە كۆپلىگەن ھەدىسلەر بار.

يۇقىرىدا سۆزلەپ ئۆتكەن ھەدىس شۇ ھەدىسلەرنىڭ قاتارىدىن بولۇپ، تۆۋەندىكى ھەدىسلەرمۇ مۇشۇ ھەدىسنىڭ قاتارىدىندۇر. بۇ ھەدىس مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ﷲ دىن مۇنداق دەپ سورىغانلىقى توغرىسىدىكى ھەدىسىدۇر: «ئى پەرۋەردىگارىم! ماڭا بىزنى ۋە ئۆزىنى جەننەتتىن چىقارغان ئادەمنى كۆرسەتكىن. مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن ئادەم ئەلەيھىسسالام بىر يەرگە كەلگەندە، مۇسا ئەلەيھىسسالام ئادەمگە: سەن ﷲ ئۆز قولى بىلەن ياراتقان، ساڭا روھىدىن پۈۋلەپ كىرگۈزگەن ۋە پەرىشتىلىرىنى سەجدە قىلدۇرغان ئادەم» دېدى.

## ئىبلىس گەرچە پەرىشتە بولمىسىمۇ پەرىشتىلەر بىلەن بىرگە ئادەمگە سەجدە قىلىشقا بۇيرۇلغانلىقى توغرىسىدا

ئىبلىس (شەيتان) گەرچە پەرىشتىلەرنىڭ نەسلىدىن بولمىسىمۇ ئىش ـ ھەرىكەتتە پەرىشتىلەرگە ئوخشايدىغانلىقى ئۈچۈن ئادەمگە سەجدە قىلىشقا بۇيرۇغان پەرىشتىلەر قاتارىغا كىرىپ كېتىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇمۇ ئادەم ئەلەيھىسسالامغا سەجدە قىلىشقا بۇيرۇلدى. بۇيرۇققا بويسۇنماي سەجدە قىلمىغانلىقى ئۈچۈن ئەيىبلەندى. ﷲ خالىسا، ﷲ تائالانىڭ ﴿ئىبلىستىن باشقا ھەممىسى سەجدە قىلدى، ئىبلىس جىنلاردىن ئىدى. شۇڭا ئۇ پەرۋەردىگارىنىڭ ئەمرىگە ئىتائەتتىن چىقتى﴾[1] دېگەن ئايىتىگە كەلگەندە يەنىمۇ تەپسىلىيرەك توختىلىپ ئۆتىمىز.

مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئىبلىس گۇناھ قىلىشتىن بۇرۇن پەرىشتىلەردىن بولۇپ، ئۇنىڭ ئىسمى ئازازىل ئىدى. ئۇ پەرىشتىلەرنىڭ ئىچىدىكى ئەڭ تىرىشچان ۋە بىلىملىكى ئىدى. بۇ ئىشلار ئۇنىڭ چوڭچىلىق قىلىشىغا سەۋەبچى بولدى. زېمىندىكى جىن دەپ ئاتىلىدىغان كەنتتىن ئىدى.

## بويسۇنۇشنىڭ ﷲ غا، سەجدىنىڭ ئادەمگە بولغانلىقى توغرىسىدا

قەتادە ﷲ تائالانىڭ: ﴿ئۆز ۋاقتىدا پەرىشتىلەرگە: «ئادەمگە سەجدە قىلىڭلار» دېدۇق﴾ دېگەن ئايىتى توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: بۇ يەردە بويسۇنۇش ﷲ تائالاغا، سەجدە قىلىش ئادەمگە ئىدى. ﷲ پەرىشتىلەرنى ئادەمگە سەجدە قىلدۇرۇش ئارقىلىق ئادەمنى ھۆرمەتلىدى. بەزى ئالىملار بۇ سەجدە ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: پەرىشتىلەرنىڭ ئادەمگە سەجدە قىلىشى پەقەتلا سالام قىلىش ۋە ھۆرمەتلەش ئۈچۈن قىلىنغان سەجدىدۇر.

ھۆرمەتلەش ئۈچۈن قىلىنغان سەجدە، ﷲ بۇ ئايەتتە ﴿ئاتا ـ ئانىسىنى تەختتە (يېنىدا) ئولتۇرغۇزدى، ئۇلار (شاھلارغا تازىم قىلىش ئادىتى بويىچە) يۈسۈفكە سەجدە قىلىشتى. ئۇ: «ئى ئاتا!

---

[1] سۈرە كەھف 50 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

مانا بۇ، بۇرۇن (كىچىك ۋاقتىمدا) كۆرگەن چۈشۈمنىڭ تەبىرىدۇر﴾[1] دېگىنىدەك بىزدىن ئىلگىرى ياشىغان ئۈممەتلەرنىڭ ئىچىدە يول قويۇلغان ئىدى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممىتىگە كەلگەندە بۇ ئىش بىكار قىلىندى.

مۇئاز رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن شامغا بارغاندا شاملىقلارنىڭ پوپلىرىغا ۋە ئالىملىرىغا سەجدە قىلىدىغانلىقلىرىنى كۆردۈم. ئاندىن مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى سەن سەجدە قىلىشقا ئەڭ لايىقتۇرسەن، (بىز ساڭا سەجدە قىلمايلىمۇ؟) دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ياق، ئەگەر مەن بىر كىشىنى يەنە بىركىشىگە سەجدە قىلىشقا بۇيرۇيدىغان بولسام، ئەرنىڭ ئايالدا ھەققى چوڭ بولغانلىقى ئۈچۈن، ئايال كىشىنى ئۆزىنىڭ ئېرىگە سەجدە قىلىشقا بۇيرۇغان بولاتتىم» دېدى.

## ئىبلىسنىڭ تەكەببۇرلۇق قىلىشى توغرىسىدا

قەتادە اللە تائالانىڭ ﴿ئىبلىس (سەجدە قىلىشتىن) باش تارتتى، تەكەببۇرلۇق قىلدى، ئۇ كاپىرلاردىن بولۇپ كەتتى﴾ دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: اللە تائالانىڭ ئادەمگە بەرگەن مەرھەمىتىگە اللە تائالانىڭ دۈشمىنى ئىبلىس ھەسەت قىلىپ "مەن ئوتتىن يارىتىلغان، ئۇ لايدىن يارىتىلغان تۇرسا" دېدى. گۇناھلارنىڭ بېشى تەكەببۇرلۇق قىلىش بىلەن بولدى. اللە تائالانىڭ دۈشمىنى (ئىبلىس) تەكەببۇرلۇق قىلىپ ئادەمگە سەجدە قىلىشتىن باش تارتتى. ئىبنى كەسىر ھەدىسلەردە مۇنداق دېيىلگەن دەيدۇ: دىلىدا زەررىچىلىك مىقداردا تەكەببۇرلۇق بار كىشى جەننەتكە كىرەلمەيدۇ، ئىبلىستا اللە تائالانىڭ دەرگاھىدىن قوغلىنىشقا تېگىشلىك تەكەببۇرلۇق ۋە كۇپۇرلۇق تېپىلغانلىقى ئۈچۈن، اللە تائالانىڭ دەرگاھىدىن قوغلاندى قىلىندى».

* * * * * * *

وَقُلْنَا يَـٰٓـَٔادَمُ ٱسْكُنْ أَنتَ وَزَوْجُكَ ٱلْجَنَّةَ وَكُلَا مِنْهَا رَغَدًا حَيْثُ شِئْتُمَا وَلَا تَقْرَبَا هَـٰذِهِ
ٱلشَّجَرَةَ فَتَكُونَا مِنَ ٱلظَّـٰلِمِينَ ﴿٣٥﴾ فَأَزَلَّهُمَا ٱلشَّيْطَـٰنُ عَنْهَا فَأَخْرَجَهُمَا مِمَّا كَانَا فِيهِ ۖ وَقُلْنَا ٱهْبِطُوا۟
بَعْضُكُمْ لِبَعْضٍ عَدُوٌّ ۖ وَلَكُمْ فِى ٱلْأَرْضِ مُسْتَقَرٌّ وَمَتَـٰعٌ إِلَىٰ حِينٍ ﴿٣٦﴾

*بىز (ئادەمگە): «ئى ئادەم! سەن خوتۇنۇڭ (يەنى ھەۋۋا) بىلەن جەننەتتە تۇرۇڭلار! جەننەتتىكى نەرسىلەردىن خالىغىنىڭلارچە كەڭتاشا يەپ - ئىچىڭلار، بۇ دەرەخقە يېقىنلاشماڭلار (يەنى مېۋىسىدىن يېمەڭلار)، بولمىسا (ئۆزەڭلارغا) زۇلۇم قىلغۇچىلاردىن بولۇپ قالىسىلەر» دېدۇق﴿35﴾. شەيتان ئۇ ئىككىسىنى تېيىلدۇردى (يەنى مەنئى قىلىنغان دەرەخنىڭ مېۋىسىنى يېگۈزۈپ خاتالاشتۇردى)، تۇرۇۋاتقان جەننەتتىن چىقاردى. (ئادەمگە، ھەۋۋاغا، ئىبلىسقا) «بىر - بىرىڭلار بىلەن ئۆچەكەشكەن ھالدا (جەننەتتىن يەر يۈزىگە) چۈشۈڭلار، يەر يۈزىدە ۋاقىتلىق (ئەجىلىڭلار توشقۇچە) يەرلىشىڭلار ۋە (نېمەتلەردىن) بەھرىمەن بولۇڭلار» دېدۇق﴿36﴾.*

## ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ يەنە بىر قېتىم ھۆرمەتكە سازاۋەر بولغانلىقى توغرىسىدا

[1] سۈرە يۈسۈف 100 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

الله پەرىشتىلەرنى ئادەمگە سەجدە قىلىشقا بۇيرۇپ بولغاندىن كېيىن، ئادەمگە جەننەتنىڭ خالىغان مېۋىلىرىدىن تويغىچە يېيىشكە، خالىغان يېرىدە تۇرۇشقا يول قويغانلىقىنى خەۋەر قىلىدۇ. هافىز، ئەبۇبەكرى ئىبنى هەردەۋەي، ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! سىلى ئادەم ئەلەيھىسسالامنى پەيغەمبەر دەپ قاراملا؟ دەپ سورۇسام، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەپ جاۋاب بەرگەن ئىدى: «هەئە، ئادەم ئاتىمىز بولسا الله ئۇنىڭغا يۈز تۇرانە سۆز قىلغان پەيغەمبەردۇر. الله ئۇنىڭغا سۆزلەپ مۇنداق دېدى: ﴿**سەن خوتۇنۇڭ (يەنى هەۋۋا) بىلەن جەننەتتە تۇرۇڭلار!**﴾».

## هەۋۋا ئانىنىڭ ئادەم ئەلەيھىسسالام جەننەتكە كىرىشتىن بۇرۇن يارىتىلغانلىقى توغرىسىدا

ئايەتنىڭ مەزمۇنى هەۋۋا ئانىنىڭ ئادەم ئەلەيھىسسالام جەننەتكە كىرىشتىن بۇرۇن يارىتىلغانلىقىنى ئۇقتۇرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن مۇهەممەد ئىبنى ئىسهاق مۇنداق دەيدۇ: الله تائالا ئىبلىسقا كايىپ بولۇپ ئادەمگە يۈزلەندى ۋە ئۇنىڭغا پۈتۈن نەرسىلەرنىڭ ئىسىملىرىنى ئۆگەتتى. ئاندىن مۇنداق دېدى: ﴿**«ئى ئادەم!ئۇلارغا بۇ نەرسىلەرنىڭ ناملىرىنى ئېيتىپ بەرگىن» دېدى. ئادەم ئۇلارغا بۇ نەرسىلەرنىڭ ناملىرىنى ئېيتىپ بەرگەن چاغدا، الله: «مەن سىلەرگە، ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى غەيبلەرنى هەقىقەتەن بىلىپ تۇرىمەن، ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن ئىشلىرىڭلارنى بىلىپ تۇرىمەن، دېمىگەنمىدىم» دېدى**﴾.

مۇهەممەد ئىبنى ئىسهاق مۇنداق دەيدۇ: يەهۇدىي ۋە مۇسۇلمان ئالىملاردىن بىزگە يەتكەن خەۋەرگە قارىغاندا، ئادەم ئەلەيھىسسالامنى مۈگدەك تۇتقان، ئاندىن الله ئۇنىڭ سول تەرىپىدىكى قوۋۇرغىسىدىن بىر قوۋۇرغىنى ئالدى، ئۇنىڭ ئورنىنى گۆش بىلەن تولدۇرۇپ قويدى. الله تائالا ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن ئېلىنغان قوۋۇرغىدىن هەۋۋا ئانىنى يارىتىپ بولغۇچىلىك ئادەم ئەلەيھىسسالام ئۇيقۇسىدىن ئويغانمىدى. ئاندىن الله هاۋا ئانىنى ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆزنىسى ـ ئۆلپەت ئېلىشى ئۈچۈن چىرايلىق بىر ئايال قىلدى. ئاندىن ئادەم ئۇيقۇسىدىن ئويغانغاندا هەۋۋا ئانىنى كۆرۈپ: مېنىڭ گۆشۈم، قېنىم ۋە ئايالىم، دېدى. شۇنىڭدىن كېيىن ئۇنىڭ بىلەن ئۆزنىسى ـ ئۆلپەتتە بولدى. الله (هەۋۋا ئانىنى) ئادەم ئەلەيھىسسالامغا جۈپلەپ قويغاندا ئۇنىڭغا مۇنداق دېدى. ﴿**«ئى ئادەم! سەن خوتۇنۇڭ (يەنى هەۋۋا) بىلەن جەننەتتە تۇرۇڭلار! جەننەتتىكى نەرسىلەردىن خالىغىنىڭلارچە كەڭتاشا يەپ ـ ئىچىڭلار، بۇ دەرەخقە يېقىنلاشماڭلار (يەنى مېۋىسىدىن يېمەڭلار)، بولمىسا (ئۆزەڭلارغا) زۇلۇم قىلغۇچىلاردىن بولۇپ قالىسىلەر»**﴾.

## ئادەم ئەلەيھىسسالامنى سىناش توغرىسىدا

الله تائالانىڭ: ﴿**خالىغىنىڭلارچە كەڭتاشا يەپ ـ ئىچىڭلار، بۇ دەرەخقە يېقىنلاشماڭلار (يەنى مېۋىسىدىن يېمەڭلار)**﴾ دېگەن ئايىتى ئادەمنى سىناش ئۈچۈندۇر. بۇ دەرەخنىڭ قانداق دەرەخ ئىكەنلىكىدە ئالىملار ئىختىلاپلىشىپ قالدى. بەزىلەر بۇ دەرەخنى ئۈزۈم دەرىخى دېدى. بەزىلەر بۇغداي دەرىخى دېدى. ۋە بەزىلەر خورما دەرىخى ياكى ئەنجۈر دەرىخى ياكى قانداق كىشى ئۇنىڭدىن يەپ قالسا

چوڭ تاھارەتنى[1] كەلتۈرىدىغان دەرەخ دېدى. ئۇنىڭ مېۋىلىرىنى پەرىشتىلەر يەيدىغان دەرەخ دېگەنلەرمۇ بار.

ئىمام ئەبۇجەئفەر ئىبنى جەرىر مۇنداق دەيدۇ: بۇ سۆزلەرنىڭ ئەڭ توغرىسى اللە تائالا ئادەم ۋە ئايالىنى جەننەتنىڭ دەرەخلىرىدىن مەلۇم بىر دەرەخنى يېيىشتىن توستى. لېكىن، ئۇلار ئۇنىڭدىن يېدى. بىزدە ئۇ دەرەخنىڭ قايسى دەرەخ ئىكەنلىكىدە يېتەرلىك مەلۇمات يوق، چۈنكى، اللە قۇرئاندا ياكى ھەدىستە ئۇ دەرەخنىڭ قايسى دەرەخ ئىكەنلىكىگە ئېنىق دەلىل كۆرسەتمىدى. ئۇ دەرەخ بۇغداي دەرىخى ياكى ئۈزۈم دەرىخى، ياكى ئەنجۈر دەرىخى ۋە ياكى دەرەخلەردىن بىر دەرەخ بولۇشى مۇمكىن. ئۇنىڭ قايسى دەرەخ ئىكەنلىكىنى بىلىش ئۇنچىلىك مۇھىممۇ ئەمەس. بۇ پىكىرنى ئىمام رازى ۋە باشقىلارمۇ توغرا دەپ قارىدى.

## ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ بويىنىڭ ئېگىز ئىكەنلىكى توغرىسىدا

ئىبنى ئەبۇھاتەم ئۇبەي ئىبنى كەئبىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىدۇ: شۈبھىسىزكى اللە تائالا ئادەم ئەلەيھىسسالامنى ئېگىز ئۆسكەن خورما دەرىخىگە ئوخشاش، بېشىدا چېچى ناھايىتى جىق، ئېگىز بىر كىشى قىلىپ ياراتتى. چەكلەنگەن دەرەخنىڭ مېۋىسىنى تېتىشى ھامان ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈچىسىدىن كىيىملىرى چۈشۈپ كېتىپ ئەۋرەت جايى ئەڭ بالدۇر ئېچىلىپ قالىدۇ. ئادەم ئەلەيھىسسالام بۇنى كۆرگەن ھامان جەننەتنىڭ ئىچىدە ئىشتىنىنىڭ بېغىنى چىڭىتىشقا باشلايدۇ. شۇ چاغدا ئۇنىڭ چېچىنى بىر دەرەخ ئىلىۋالدى. ئۇ چېچىنى دەرەختىن تارتتى. ئاندىن اللە تائالا ئۇنى: ئى ئادەم! مەندىن قاچما، دەپ چاقىردى. ئۇ رەھمان تائالانىڭ سۆزىنى ئاڭلاپ: ئى پەرۋەردىگارىم قاچقىنىم يوق، لېكىن ھايا قىلىش يۈزىسىدىن شۇنداق قىلىۋاتىمەن، دەپ جاۋاب بەردى.

## ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ جەننەتتە كۈندۈزى ئازراق تۇرغانلىقى توغرىسىدا

ھاكىم، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئادەم ئەلەيھىسسالام ئەسىر نامىزى بىلەن كۈن ئولتۇرۇش ئارىلىقىدىكى مۇددەت ئىچىدە جەننەتتە تۇرغان.
ئىبنى ئەبۇھاتەم ئىبنى ئاببىاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئادەم ئەلەيھىسسالام مەككە بىلەن تائىپنىڭ ئارىلىقىدىكى ”دەھنا“ دېگەن جايغا چۈشۈرۈلدى.

ھەسەنبەسرى مۇنداق دەيدۇ: ئادەم ئەلەيھىسسالام ھىندىستانغا، ھەۋۋا ئانىمىز جىددىگە، ئىبلىس بەسرىدىكى بەدەس تىمسانغا ۋە يىلان بولسا ئىسفىھان دېگەن يەرگە چۈشۈرۈلدى.

ئىمام مۇسلىم ۋە نەسەئى ئەبۇھۇرەيرىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: كۈن چىققان كۈننىڭ (يەنى دۇنيادىكى كۈنلەرنىڭ) ئىچىدىكى ئەڭ ياخشى كۈن جۈمە كۈنىدۇر. ئۇ كۈندە ئادەم يارىتىلدى، ئۇ كۈندە جەننەتكە كىردى. ئۇ كۈندە جەننەتتىن چىقىرىلدى.

## شەك ۋە ئۇنىڭغا بېرىلگەن جاۋاب توغرىسىدا

[1] جەننەتتىكى شۇ دەرەختىن باشقا دەرەخلەرنىڭ مېۋىسىنى يېسە ھەزىم بولۇپ تۈگەيدۇ، چوڭ ـ كىچىك تەرەتنى كەلتۈرمەيدۇ.

كۆپلىگەن ئالىملارنىڭ دېگىنىدەك ئادەم ئەلەيھىسسالام چىقىرىۋېتىلگەن جەننەت ئاسماندا بولىدىغان بولسا، ئىبلىس قانداق بولۇپ جەننەتكە كىرەلەيدۇ؟

بىرىنچى جاۋاب: بۇ سوئالنى جەننەت ئاسماندا ئەمەس بەلكى زېمىندا دېگەن كىشىلەرمۇ دەلىل قىلدى. ئىبلىسنىڭ جەننەتكە قانداق كىرگەنلىكى توغرىسىدا قويۇلغان سوئالغا ئالىملار كۆپلىگەن جاۋابلارنى بەردى. ئۇ جاۋابلاردىن: ئىبلىس جەننەتكە ھۆرمەت بىلەن كىرىشتىن توسالغان، ئەمما ئوغرىلىقچە ۋە خار ھالەتتە (يەنى كۆتۈۋېلىنمىسىمۇ) كىرىشتىن توسالمىغان، دېيىلگەن. شۇنىڭ ئۈچۈن بەزى ئالىملار يۇقىرىقى كۆز قاراشنى ئوتتۇرىغا قويغان. تەۋراتتىمۇ شۇ مەزمۇن بايان قىلىنغان: ئىبلىس جەننەتكە يىلاننىڭ ئاغزى ئارقىلىق كىرگەن.

بىر تۈركۈم ئالىملار يەنە مۇنداق دەيدۇ: ئىبلىس ئادەم بىلەن ھەۋۋاغا جەننەتنىڭ ئىشىكىنىڭ سىرتىدا تۇرۇپ ۋەسۋەسە قىلغان بولۇشى مۇمكىن. بەزى ئالىملار مۇنداق دەيدۇ: ئۇ ئىككىسى ئاسماندا بولسىمۇ ئىبلىس زېمىندا تۇرۇپ ئۇ ئىككىسىنى ۋەسۋەسە قىلغان بولۇشى مۇمكىن.

* * * * * * *

فَتَلَقَّىٰٓ ءَادَمُ مِن رَّبِّهِۦ كَلِمَٰتٍ فَتَابَ عَلَيۡهِۚ إِنَّهُۥ هُوَ ٱلتَّوَّابُ ٱلرَّحِيمُ ﴿٣٧﴾

***ئادەم پەرۋەردىگارىدىن بىر قانچە سۆز تەلىم ئالدى (يەنى گۇناھىنىڭ كەچۈرۈلۈشى ئۈچۈن ئوقۇيدىغان دۇئا ئۇنىڭغا ئىلھام ئارقىلىق بىلدۈرۈلدى)، اللە ئۇنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلدى. اللە ھەقىقەتەن تەۋبىنى بەكمۇ قوبۇل قىلغۇچىدۇر (بەندىلىرىگە) ناھايىتى مېھرىباندۇر***﴿37﴾.

## ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ قىلغان تەۋبىسى ۋە دۇئاسى توغرىسىدا

اللە تائالانىڭ ﴿**ئادەم پەرۋەردىگارىدىن بىر قانچە سۆز تەلىم ئالدى**﴾ دېگەن ئايىتىدىن اللە تائالانىڭ ﴿ئۇلار: «پەرۋەردىگارىمىز! بىز ئۆزىمىزگە ئۆزىمىز زۇلۇم قىلدۇق، ئەگەر سەن بىزگە مەغپىرەت قىلمىساڭ، بىزگە رەھىم قىلمىساڭ، بىز چوقۇم زىيان تارتقۇچىلاردىن بولىمىز» دېدى﴾[1] دېگەن ئايىتى كۆزدە تۇتۇلىدىغانلىقى، مۇجاھىد، سەئىد ئىبنى جۇبەير، ئەبۇئالىيە، رەبىئ ئىبنى ئەنەس، ھەسەن، قەتادە، مۇھەممەد ئىبنى كەئب قۇرەزى، خالىد ئىبنى مەئدان، ئاتاخوراسانىي ئابدۇراھمان ئىبنى زەيد ئىبنى ئەسلەم قاتارلىقلاردىن رىۋايەت قىلىندى.

سۇددى بۇ ئايەت ھەققىدە ئىبنى ئاباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئادەم ئەلەيھىسسالام: ئى پەرۋەردىگارىم! سەن مېنى ئۆز قولۇڭ بىلەن ياراتمىغانمىدىڭ؟ دېگەندە اللە تەرىپىدىن ”شۇنداق“ دەپ جاۋاب بېرىلىدۇ. ئادەم يەنە: سەن ماڭا ئۆزەڭنىڭ روھىدىن پۈۋدەپ كىرگۈزمىدىڭمۇ؟ دەيدۇ. ئۇنىڭغا يەنە ”شۇنداق“ دەپ جاۋاب بېرىلىدۇ. مەن چۈشكۈرگەندە اللە ساڭا رەھمەت قىلسۇن دېدىڭ. رەھمىتىڭ ئاچچىقىڭدىن بۇرۇن بولدىمۇ؟ دېدى. ئۇنىڭغا يەنە: ”شۇنداق“ دەپ جاۋاب بېرىلدى. سەن ماڭا بۇ ئىشنى (يەنى دەرەختىن يەپ قېلىشىمنى) يازمىدىڭمۇ؟ دېدى. ئۇنىڭغا يەنە: شۇنداق، دەپ جاۋاب بېرىلدى. ئەگەر مەن خاتا قىلغان ئىشىمغا تەۋبە قىلسام سەن مېنى جەننەتكە قايتۇرامسەن؟ دېدى. ئۇنىڭغا يەنە: ”شۇنداق“ دەپ جاۋاب بېرىلدى.

[1] سۈرە ئەئراف 23 ـ ئايەت.

﴿الله ھەقىقەتەن تەۋبىنى بەكمۇ قوبۇل قىلغۇچىدۇر (بەندىلىرىگە) ناھايىتى مېھرىباندۇر﴾ الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇلار (يەنى تەۋبە قىلغۇچىلار) الله نىڭ ئۆز بەندىلىرىنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلىدىغانلىقىنى بىلمەمدۇ؟﴾[1] ﴿كىمكى بىرەر يامانلىق ياكى ئۆزىگە بىرەر زۇلۇم قىلىپ قويۇپ، ئاندىن الله دىن مەغپىرەت تەلەپ قىلسا، ئۇ الله نىڭ مەغپىرەت قىلغۇچى، ناھايىتى مېھرىبان ئىكەنلىكىنى كۆرىدۇ﴾[2] ﴿كىمكى (گۇناھلىرىغا) تەۋبە قىلىدىكەن ۋە ئەمەلىنى تۈزەيدىكەن، ئۇ الله غا يۈزلەنگەن بولىدۇ (يەنى الله ئۇنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلىپ، ئۇنىڭدىن رازى بولىدۇ)﴾[3] بۇ ئايەتلەر ۋە بۇنىڭدىن باشقا نۇرغۇن ئايەتلەر الله تائالانىڭ گۇناھلارنى كەچۈرگۈچى ۋە تەۋبە قىلغان كىشىنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلغۇچى زات ئىكەنلىكىنى چۈشەندۈرىدۇ. بۇ الله تائالانىڭ بەندىلىرىگە قىلغان رەھمىتىدۇر. الله دىن باشقا گۇناھلارنى كەچۈرگۈچى ۋە رەھمەت قىلغۇچى زات يوقتۇر.

الله تائالا ئادەم ئەلەيھىسسالام، ئايالى ۋە ئىبلىسنى جەننەتتىن (يەرگە) چۈشۈرگەندە ئۇلارنى ئاگاھلاندۇرغان نەرسىدىن خەۋەر بېرىپ مۇنداق دەيدۇ:

* * * * * * *

قُلْنَا ٱهْبِطُوا۟ مِنْهَا جَمِيعًا ۖ فَإِمَّا يَأْتِيَنَّكُم مِّنِّى هُدًى فَمَن تَبِعَ هُدَاىَ فَلَا خَوْفٌ عَلَيْهِمْ وَلَا هُمْ يَحْزَنُونَ ﴿٣٨﴾ وَٱلَّذِينَ كَفَرُوا۟ وَكَذَّبُوا۟ بِـَٔايَـٰتِنَآ أُو۟لَـٰٓئِكَ أَصْحَـٰبُ ٱلنَّارِ ۖ هُمْ فِيهَا خَـٰلِدُونَ ﴿٣٩﴾

*(ئۇلارغا) «ھەممىڭلار بۇيەردىن چۈشۈڭلار، سىلەرگە مەن تەرەپتىن بىر يول كۆرسەتكۈچى (يەنى پەيغەمبەر) كېلىدۇ، يولۇمغا ئەگەشكەنلەرگە (ئاخىرەتتە) قورقۇنچ ۋە غەم ـ قايغۇ بولمايدۇ» دېدۇق﴿38﴾. كاپىرلار ۋە بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزنى ئىنكار قىلغانلار ئەھلى دوزاختۇر، ئۇلار دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ﴿39﴾.*

بۇ ھەقتە مۇنداق الله تائالا دەيدۇ: ﴿الله (ئادەم بىلەن ھەۋۋاغا) ئېيتتى: «سىلەر ھەممىڭلار جەننەتتىن بەزىڭلار بەزىڭلارغا دۈشمەن بولغان ھالدا چۈشۈڭلار، ئەگەر سىلەرگە مېنىڭ تەرىپىمدىن ھىدايەت كەلسە، كىمكى مېنىڭ ھىدايىتىمگە ئەگەشسە، ئۇ ئازمايدۇ ۋە ئاخىرەتتە شەقى بولمايدۇ﴾[4] ئىبنى ئابباس مۇنداق دەيدۇ: دۇنيادا ئېزىپ كەتمەيدۇ، ھەم ئاخىرەتتە بەختسىز بولمايدۇ.

بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿كىمكى مېنىڭ زىكرىمدىن يۈز ئۆرۈيدىكەن، ئۇنىڭ ھاياتى تار (يەنى خاتىرجەمسىز) بولىدۇ، قىيامەت كۈنى ئۇنى بىز كور قوپۇرىمىز»﴾[5] شۇڭا الله تائالا مۇنداق دېگەن: **﴿كاپىرلار ۋە بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزنى ئىنكار قىلغانلار ئەھلى دوزاختۇر، ئۇلار دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ﴾.**

* * * * * * *



[1] سۈرە تەۋبە 104 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە نىسا 110 ـ ئايەت.
[3] سۈرە فۇرقان 71 ـ ئايەت.
[4] سۈرە تاھا 123 ـ ئايەت.
[5] سۈرە تاھا 124 ـ ئايەت.

يَٰبَنِىٓ إِسْرَٰٓءِيلَ ٱذْكُرُوا۟ نِعْمَتِىَ ٱلَّتِىٓ أَنْعَمْتُ عَلَيْكُمْ وَأَوْفُوا۟ بِعَهْدِىٓ أُوفِ بِعَهْدِكُمْ وَإِيَّٰىَ
فَٱرْهَبُونِ ﴿٤٠﴾ وَءَامِنُوا۟ بِمَآ أَنزَلْتُ مُصَدِّقًا لِّمَا مَعَكُمْ وَلَا تَكُونُوٓا۟ أَوَّلَ كَافِرٍۭ بِهِۦ ۖ وَلَا تَشْتَرُوا۟ بِـَٔايَٰتِى
ثَمَنًا قَلِيلًا وَإِيَّٰىَ فَٱتَّقُونِ ﴿٤١﴾

***ئى ئىسرائىل ئەۋلادى! مېنىڭ سىلەرگە بەرگەن نېمىتىمنى ياد ئېتىڭلار، ماڭا بەرگەن (ئىمان ئېيتىش ۋە تائەت ـ ئىبادەت قىلىش ھەققىدىكى) ۋەدەڭلارغا ۋاپا قىلىڭلار، مەنمۇ سىلەرگە قىلغان (ساۋاب بېرىش ھەققىدىكى) ۋەدەمگە ۋاپا قىلىمەن، مەندىنلا قورقۇڭلار***[40]***. مەن نازىل قىلغان تەۋراتنى تەستىق قىلغۇچى قۇرئانغا ئىمان كەلتۈرۈڭلار، قۇرئاننى بىرىنچى بولۇپ ئىنكار قىلغۇچى بولماڭلار، ئايەتلىرىمنى ئەرزان باھادا سېتىۋەتمەڭلار، ماڭىلا تەقۋادارلىق قىلىڭلار***[41].

## ئىسرائىل ئەۋلادىنى ئىسلامغا كىرىشكە رىغبەتلەندۈرۈش توغرىسىدا

الله ئىسرائىل ئەۋلادىنى ئىسلامغا كىرىشكە ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىشكە بۇيرۇيدۇ. بۇ بۇيرۇق ئۇلارغا ئۇلارنىڭ بوۋىسى الله تائالانىڭ پەيغەمبىرى يەئقۇب ئەلەيھىسسالامنى ئەسلىتىش ئۈچۈن بولدى. مەنىسى ئى اللە غا بويسۇنغۇچى ياخشى بەندىنىڭ باللىرى سىلەر ھەقىقەتكە ئەگىشىشتە داداڭلاردەك بولۇڭلار.

## "ئىسرائىل" دېگەن سۆزنىڭ يەئقۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ لەقىمى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

ئەبۇداۋۇد رىۋايەت قىلغان ھەدىسنىڭ پاكىتىغا ئاساسەن ئىسرائىل دېگەن يەئقۇب ئەلەيھىسسالامدۇر. ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس مۇنداق دەيدۇ: بىر تۈركۈم يەھۇدىيلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلاردىن: «سىلەر ئىسرائىلنىڭ يەئقۇب ئىكەنلىكىنى بىلەمسىلەر؟» دەپ سورىدى. ئۇلار: ھەئە، دەپ جاۋاب بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى الله بۇنىڭغا گۇۋاھ بولغىن!» دېدى.

ئىمام تەبەرى ئابدۇللاھ ئىبنى ئاببار رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئىسرائىل دېگەن سۆز الله تائالانىڭ بەندىسى دېگەن سۆزگە ئوخشاش (يەنى ئىسرائىل دېگەننىڭ مەنىسى، الله تائالانىڭ بەندىسى دېگەن بولىدۇ)».

## الله تائالانىڭ يەھۇدىيلارغا بەرگەن نېمەتلىرى توغرىسىدا

مۇجاھىد الله تائالانىڭ ﴿ئى ئىسرائىل ئەۋلادى! مېنىڭ سىلەرگە بەرگەن نېمىتىمنى ياد ئېتىڭلار﴾ دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: الله تائالانىڭ يەھۇدىيلارغا بەرگەن تىلىغا ئېلىنغان ۋە تىلغا ئېلىنمىغان نېمىتى بولسا، الله تائالانىڭ ئۇلارغا تاشتىن بۇلاق چىقىرىپ بېرىشى، ۋە تەرەنجىبىن بىلەن بۆدۈنىنى چۈشۈرۈپ بەرگەنلىكى ۋە ئۇلارنى پىرئەۋن جەمەتىنىڭ قۇل قىلىشىدىن قۇتقۇزغانلىقىدۇر.

ئەبۇئالىيە مۇنداق دەيدۇ: الله تائالانىڭ ئۇلارغا بەرگەن نېمىتى بولسا، ئۇلارنىڭ ئىچىدىن پەيغەمبەر چىقارغانلىقى ۋە ئۇلارغا كىتابلار چۈشۈرگەنلىكىدۇر. ئىبنى كەسىر مۇنداق دەيدۇ: «بۇ

مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇلارغا: ﴿« ئى قەۋمىم! اللە نىڭ سىلەرگە بەرگەن نېمىتىنى ياد قىلىڭلار، اللە ئۆز ۋاقتىدا ئىچىڭلاردا (سىلەرنى توغرا دىنغا يېتەكلەيدىغان) نۇرغۇن پەيغەمبەرلەرنى بارلىققا كەلتۈردى. سىلەردىن پادىشاھلار قىلدى (يەنى ئۆزەڭلارنى ئۆزەڭلارغا خوجا قىلدى). سىلەرگە جاھان ئەھلىدىن ھېچ كىشىگە بەرمىگەن (دەريانى يېرىپ ئۆتتۈرۈشتىن يول ئېچىپ بېرىش، بۇلۇتلارنى سايىۋەن قىلىپ بېرىش، ئاسماندىن يېمەكلىك چۈشۈرۈپ بېرىش قاتارلىق) نېمەتلەرنى بەردى﴾[1] دېگەن ئايىتى بىلەن ئوخشاشتۇر.

مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق اللە تائالانىڭ: ﴿ئى ئىسرائىل ئەۋلادى! مېنىڭ سىلەرگە بەرگەن نېمىتىمنى ياد ئېتىڭلار﴾ دېگەن ئايىتى توغرىسىدا ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: سىلەرنىڭ بوۋىلىرىڭلارنى پىرئەۋن ۋە ئۇنىڭ ئادەملىرىدىن قۇتۇلدۇرغاندا اللە تائالانىڭ سىلەر ۋە سىلەرنىڭ بوۋىلىرىڭلارغا بەرگەن نېمىتىنى ئەسلەڭلار.

## يەھۇدىيلارنىڭ بەرگەن ئەھدىسىنى ئەسلىتىش توغرىسىدا

﴿ماڭا بەرگەن (ئىمان ئېيتىش ۋە تائەت ـ ئىبادەت قىلىش ھەققىدىكى) ۋەدەڭلارغا ۋاپا قىلىڭلار، مەنمۇ سىلەرگە قىلغان (ساۋاب بېرىش ھەققىدىكى) ۋەدەمگە ۋاپا قىلىمەن﴾ يەنى اللە تائالانىڭ پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام سىلەرگە پەيغەمبەر بولۇپ كەلگەندە، ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىكىگە سىلەردىن ئەھدە ئالغان ئىدۇق. ئەگەر سىلەر ئۇنىڭغا ئەگەشسەڭلار، سىلەرنىڭ بۇزغۇنچىلىق قىلغان گۇناھىڭلار ئۈچۈن، سىلەرنىڭ بوينۇڭلارغا سېلىنغان كىشەنلەرنى ئېلىپ تاشلايمىز شۇ ئارقىلىق سىلەرگە بەرگەن ۋەدەمنى ئورۇنلايمەن.

ھەسەنبەسرى مۇنداق دەيدۇ: بۇ ئايەتنىڭ مەزمۇنى يۇقىرىدىكى ئايەتنىڭ مەزمۇنىغا ئوخشاپ كېتىدۇ. ﴿شۈبھىسىزكى، اللە ئىسرائىل ئەۋلادىدىن مەھكەم ئەھدە ئالدى، ئۇلارنىڭ ئارىسىدىن (يەنى ئون ئىككى ئايماقنىڭ ھەربىرسىدىن بىردىن) ئون ئىككى باشلىقنى (كېپىللىك ئۈچۈن جەببارلارغا يەنى ئەمالىقەلەرگە) ئەۋەتتۇق ھەمدە اللە: « مەن سىلەرگە ياردەم بېرىمەن، (ئى ئىسرائىل ئەۋلادى! اللە بىلەن قەسەمكى) ئەگەر سىلەر نامازنى (تەئدىل ئەركان بىلەن) ئۆتىسەڭلار، زاكات بەرسەڭلار، پەيغەمبەرلىرىمگە ئىمان ئېيتساڭلار ۋە ئۇلارغا ياردەم بەرسەڭلار، اللە غا قەرزىي ھەسەنە بەرسەڭلار (يەنى اللە نىڭ يولىدا پۇل ـ مېلىڭلارنى سەرپ قىلساڭلار)، ئەلۋەتتە سىلەرنىڭ گۇناھىڭلارنى يوققا چىقىرىمەن، سىلەرنى ئەلۋەتتە ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەرگە كىرگۈزىمەن. شۇنىڭدىن (يەنى مەھكەم ئەھدىدىن) كېيىن سىلەردىن كىمكى (ئەمر قىلغان نەرسىلىرىمنى) ئىنكار قىلىدىكەن، ئۇ ئەلۋەتتە توغرا يولدىن ئازغان بولىدۇ » دېدى﴾[2].

بەزى ئالىملار بۇ ئايەت ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: اللە تائالانىڭ تەۋراتتا ئۇلاردىن ئالغان ئەھدىسى بولسا، قىسقا مۇددەت ئىچىدە، اللە ئىسمائىلنىڭ نەسلىدىن ھەممە كىشىلەر بويسۇنىدىغان كاتتا بىر پەيغەمبەر ئەۋەتىدۇ. ئۇ كاتتا پەيغەمبەر بولسا، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدۇر. كىم ئۇنىڭغا ئەگەشسە اللە ئۇنىڭ گۇناھىنى كەچۈرۈۋېتىپ، ئۇنى جەننەتكە كىرگۈزىدۇ. ئۇنىڭغا قوش ئەجىر بېرىدۇ.

---

[1] سۈرە مائىدە 20 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە مائىدە 12 ـ ئايەت.

ئىمام رازى كىتابىدا ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەردىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئائىت نۇرغۇنلىغان خۇش خەۋەرلەرنى بايان قىلدى.

ئەبۇئالىيە اللە تائالانىڭ: **﴿ماڭا بەرگەن (ئىمان ئېيتىش ۋە تائەت ـ ئىبادەت قىلىش ھەققىدىكى) ۋەدەڭلارغا ۋاپا قىلىڭلار﴾** دېگەن ئايىتى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: بەندىلەرگە اللە تائالانىڭ ئەھدىسى ئىسلام دىنىدۇر ۋە ئۇنىڭغا ئەگىشىشتۇر.

زەھھاك اللە تائالانىڭ: **﴿ماڭا بەرگەن (ئىمان ئېيتىش ۋە تائەت ـ ئىبادەت قىلىش ھەققىدىكى) ۋەدەڭلارغا ۋاپا قىلىڭلار﴾** دېگەن ئايىتى ھەققىدە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: (شۇنداق قىلساڭلار) مەن سىلەردىن رازى بولىمەن، ۋە سىلەرنى جەننەتكە كىرگۈزىمەن. سۇددى، زەھھاك، ئەبۇئالىيە ۋە رەبىئ ئىبنى ئەنەس قاتارلىقلارمۇ بۇ ئايەتنىڭ مەزمۇنى ھەققىدە ئىبنى ئابباسقا ئوخشاش بايان قىلدى.

ئەبۇئالىيە، سۇددى، رەبىئ ئىبنى ئەنەس ۋە قەتادە قاتارلىقلار اللە تائالانىڭ: **﴿مەندىنلا قورقۇڭلار﴾** دېگەن ئايىتى توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: مەندىن قورققۇچىلاردىن بولۇڭلار. بۇ ئايەتنىڭ مەزمۇنى ھەققىدە ئىبنى ئابباس مۇنداق دەيدۇ: سىلەر بىلىدىغان سىلەرنىڭ ئاتا ـ بوۋىلىرىڭلارنىڭ سۈرىتىنى ئۆزگەرتىۋېتىش ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ئازابلارنىڭ سىلەرگە كېلىپ قېلىشىدىن قورقۇڭلار.

يۇقىرىدا ئۇلارنى ئىسلام دىنىغا كىرىشكە رىغبەتلەندۈرۈپ، بۇ يەردە قورقۇتۇشقا باشلىشى قۇرئاننىڭ ئۆزىگە خاس ئۇسلۇبلىرىنىڭ بىرىدۇر. بۇ ئۇلارنىڭ ھەقىقەتكە قايتىپ اللە تائالانىڭ پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىش، قۇرئاندا توسالغان ئىشلاردىن يېنىپ، نەسىھەتلەرنى قوبۇل قىلىش ۋە بۇيرۇغان بۇيرۇقلىرىغا بويسۇنۇپ، ئۇنىڭدا كەلگەن خەۋەرلەرگە ئىشىنىشىپ قالارمىكىن دېگەنلىك ئۈچۈندۇر. اللە تائالا خالىغان كىشىنى توغرا يولغا باشلايدۇ.

**﴿مەن نازىل قىلغان تەۋراتنى تەستىق قىلغۇچى قۇرئانغا ئىمان كەلتۈرۈڭلار﴾** يەنى ئەرەبلەرنىڭ ئىچىدىن چىققان ساۋاتسىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلىنغان، خۇش بېشارەت بېرىدىغان ۋە ئاخىرەتنىڭ ئازابىدىن قورقۇتىدىغان ۋە توغرا يولنى كۆرسىتىپ بېرىدىغان، اللە تەرىپىدىن كەلگەن ھەقىقەتنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئۆزىدىن بۇرۇن كەلگەن تەۋرات ۋە ئىنجىللارنى تەستىقلىغۇچى قۇرئانغا ئىشىنىڭلار.

ئەبۇئالىيە يۇقىرىقى ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: اللە ئېيتتىكى، ئى كىتاب بېرىلگەن كىشىلەر، (يەھۇدىي ۋە ناسارالار!) سىلەرگە بېرىلگەن (تەۋرات ۋە ئىنجىل) نى تەستىق قىلغۇچى بولۇپ چۈشۈرۈلگەن قۇرئانغا ئىشىنىڭلار. چۈنكى، يەھۇدىي ۋە ناسارالار قوللىرىدىكى تەۋرات ۋە ئىنجىلدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈپەتلىرى يېزىلغانلىقىنى بىلىدۇ. مۇجاھىد، رەبىئ ئىبنى ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋە قەتادە قاتارلىقلارمۇ بۇ ئايەتنىڭ مەزمۇنى ھەققىدە ئەبۇئالىيەگە ئوخشاش بايان قىلدى.

**﴿قۇرئاننى بىرىنچى بولۇپ ئىنكار قىلغۇچى بولماڭلار﴾** بۇ ئايەتنىڭ مەزمۇنى ھەققىدە ئىبنى ئابباس مۇنداق دەيدۇ: سىلەر (يەنى كىتاب بېرىلگەن كىشىلەر) پەيغەمبەر مۇھەممەدنى بىرىنچى بولۇپ ئىنكار قىلغۇچى بولماڭلار، سىلەر ئۇ توغرۇلۇق باشقىلار بىلمىگەن بىلىملەرنى بىلىسىلەر.

بۇ ئايەت ھەققىدە ئەبۇئالىيە مۇنداق دەيدۇ: سىلەر (يەنى كىتاب بېرىلگەن كىشىلەر) ئۇنىڭ (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ) پەيغەمبەر قىلىنىپ ئەۋەتىلىدىغانلىقىنى ئاڭلاپ بولۇپ كىتاب

بېرىلگەن كىشىلەرنىڭ ئىچىدىن بىرىنچى بولۇپ كاپىر بولماڭلار دېگەنلىكتۇر. چۈنكى، كىتاب بېرىلگەن كىشىلەرنىڭ ئىچىدىن بىرىنچى بولۇپ دېگەنلىك، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى بۇلاردىن بۇرۇن نۇرغۇنلىغان قۇرەيش كاپىرلىرىنىڭ ئىنكار قىلغانلىقى سەۋەبىدىندۇر. مەدىنىدە ياشايدىغان يەھۇدىيلار ئىسرائىل ئەۋلادىنىڭ (كىتاب بېرىلگەنلەرنىڭ) ئىچىدىن بىرىنچى بولۇپ قۇرئان ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئىشىنىشكە چاقىرىلغان كىشىلەردۇر. ئۇلار قۇرئانغا ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئىسرائىل ئەۋلادىنىڭ ئىچىدىن بىرىنچى بولۇپ ئىشەنمىگەنلەر ھېسابلىنىدۇ. كۆپلىگەن ئالىملار بۇ كۆز قاراشنى توغرا دەپ قارايدۇ.

﴿**ئايەتلىرىمنى ئەرزان باھادا سېتىۋەتمەڭلار**﴾ يەنى سىلەر مېنىڭ ئايەتلىرىمگە ۋە مەن ئەۋەتكەن ئەلچىگە (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا) ئىشىنىشنى دۇنيا ۋە ئۇنىڭ لەززەتلىرىگە تېگىشىۋەتمەڭلار، چۈنكى، دۇنيا دېگەن ئاخىرەتتە ياخشى كىشىلەرگە بېرىلىدىغان مۇكاپاتلارغا قارىغاندا ناھايىتى ئاز ۋە تۈگەپ كېتىدىغان نەرسىدۇر.

﴿**ماڭىلا تەقۋادارلىق قىلىڭلار**﴾ ئىبنى ئەبۇھاتەم بۇ ئايەتنىڭ مەزمۇنى ھەققىدە تەلەق ئىبنى ھەبىبنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: تەقۋالىق دېگەنلىك الله تەرىپىدىن بېرىلگەن ھىدايەتنىڭ ئۈستىدە تۇرۇپ الله تائالانىڭ رەھمىتىنى ئۈمىد قىلىپ، ئۇنىڭغا بويسۇنغانلىق ۋە الله تەرىپىدىن بېرىلگەن ھىدايەتنىڭ ئۈستىدە تۇرۇپ الله تائالانىڭ ئازابىدىن قورقۇپ ئۇنىڭغا ئاسىيلىق قىلىشتىن ساقلىنىشتۇر. الله تائالا بۇ ئايەتتە ئۇلار ھەقنى يوشۇرۇپ باتىلنى ئاشكارا قىلىش ئارقىلىق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن قارشىلىششنى مەقسەت قىلغانلىقى ئۈچۈن ئۇلارنى دوزاخ ئازابلىرى بىلەن قورقۇتىدۇ.

* * * * * * *

وَلَا تَلْبِسُوا۟ ٱلْحَقَّ بِٱلْبَـٰطِلِ وَتَكْتُمُوا۟ ٱلْحَقَّ وَأَنتُمْ تَعْلَمُونَ ﴿٤٢﴾ وَأَقِيمُوا۟ ٱلصَّلَوٰةَ وَءَاتُوا۟ ٱلزَّكَوٰةَ وَٱرْكَعُوا۟ مَعَ ٱلرَّٰكِعِينَ ﴿٤٣﴾

***ھەقنى باتىلغا (يەنى الله نازىل قىلغان ھەقىقەتنى ئۆزەڭلار ئويدۇرۇپ چىققان نەرسىگە) ئارىلاشتۇرماڭلار، ھەقنى بىلىپ تۇرۇپ يوشۇرماڭلار***﴿42﴾***. نامازنى ئادا قىلىڭلار، زاكاتنى بېرىڭلار، رۇكۇ قىلغۇچىلار بىلەن بىللە رۇكۇ قىلىڭلار***﴿43﴾.

## ھەق بىلەن باتىلنى ئارىلاشتۇرۇۋېتىش ۋە ئۇنى يوشۇرۇشتىن توساش توغرىسىدا

الله تائالا يەھۇدىيلارنىڭ ھەق بىلەن باتىلنى ئارىلاشتۇرۇۋېتىش ۋە ھەقنى يوشۇرۇپ باتىلنى ئاشكارىلىماقچى بولغان نىيىتىدىن توسۇپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ھەقنى باتىلغا (يەنى الله نازىل قىلغان ھەقىقەتنى ئۆزەڭلار ئويدۇرۇپ چىققان نەرسىگە) ئارىلاشتۇرماڭلار، ھەقنى بىلىپ تۇرۇپ يوشۇرماڭلار**﴾ الله ئۇلارنى ئىككى ئىشتىن تەڭلا توستى ۋە ھەقنى ئوچۇق ئاشكارىلاشقا بۇيرۇدى.

بۇ ئايەتنىڭ مەزمۇنى ھەققىدە زەھھاك ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: سىلەر ھەق بىلەن باتىلنى، راست بىلەن يالغاننى ئارىلاشتۇرۋەتمەڭلار.

بۇ ئايەتنىڭ مەزمۇنى ھەققىدە قەتادە مۇنداق دەيدۇ: سىلەر (مۇسۇلمانلار) يەھۇدىي ۋە خرىستىئان دىنى بىلەن ئىسلام دىنىنى ئارىلاشتۇرىۋەتمەڭلار.

﴿ھەقنى بىلىپ تۇرۇپ يوشۇرماڭلار﴾ يەنى سىلەر ئىسلام دىنىنىڭ الله تائالانىڭ دىنى ئىكەنلىكىنى، يەھۇدىي ۋە خرىستىئان دىنىنىڭ الله تەرىپىدىن چۈشكەن دىن بولماي ئۆزلىرى پەيدا قىلىۋالغان دىن ئىكەنلىكىنى بىلىسىلەر. ھەسەنبەسرىمۇ بۇ ھەقتە قەتادىگە ئوخشاش بايان قىلدى.

مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئاباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: سىلەر مەن ئەۋەتمەكچى بولغان پەيغەمبەر ۋە ئۇ ئېلىپ كېلىدىغان دىننى بىلىسىلەر سىلەر بىلىمگەنلىرىنى يوشۇرماڭلار، سىلەر ئۇنى قوللىرىڭلاردىكى كىتابلىرىڭلاردا يېزىلغان جايلىرىدىن تاپىسىلەر.

ئىبنى كەسىر مۇنداق دەيدۇ: ﴿ھەقنى بىلىپ تۇرۇپ يوشۇرماڭلار﴾ دېگەن ئايەتنىڭ مەنىسى سىلەر (يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلار) ھەقىقەتنى يوشۇرۇپ ناھەقنى تېخىمۇ كۆپەيتىش ئۈچۈن ئۇنى ئازراق ھەق بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ ئوتتۇرىغا قويۇش ئارقىلىق كىشىلەرنى توغرا يولدىن ئاداشتۇرۇپ، دوزاخقا ئېلىپ بارىدىغان يولغا باشلاپ قويۇشتىن چىقىدىغان زىياننى بىلىسىلەر، دېيىشىمۇ توغرا بولىدۇ.

﴿نامازنى ئادا قىلىڭلار، زاكاتنى بېرىڭلار، رۇكۇ قىلغۇچىلار بىلەن بىللە رۇكۇ قىلىڭلار﴾.

مۇقاتىل الله تائالانىڭ ﴿نامازنى ئادا قىلىڭلار﴾ دېگەن سۆزى كىتاب بېرىلگەن كىشىلەرگە قارىتىپ دېيىلگەن دېدى. يەنى الله ئۇلارنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ناماز ئوقۇشقا بۇيرۇدى. ﴿زاكاتنى بېرىڭلار﴾ الله ئۇلارنى زاكاتلىرىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بېرىشكە بۇيرۇدى. ﴿رۇكۇ قىلغۇچىلار بىلەن بىللە رۇكۇ قىلىڭلار﴾ الله ئۇلارنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممەتلىرىدىن رۇكۇ قىلغان كىشىلەر بىلەن بىللە رۇكۇ قىلىشقا بۇيرۇدى. يەنى سىلەر ئۇلار بىلەن بىرگە بولۇڭلار. سىلەر مۆمىنلەر بىلەن ئۇلارنىڭ ئەڭ ياخشى ئىشلىرىدا بىللە بولۇڭلار! خۇسۇسەن نامازلاردا بىللە بولۇڭلار دېدى. بۇ ئايەتنى كۆپلىگەن ئالىملار نامازنى جامائەت بىلەن ئوقۇشنىڭ ۋاجىب ئىكەنلىكىگە دەلىل قىلىپ كەلتۈردۇ.

* * * * * * *

﴿ أَتَأْمُرُونَ ٱلنَّاسَ بِٱلْبِرِّ وَتَنسَوْنَ أَنفُسَكُمْ وَأَنتُمْ تَتْلُونَ ٱلْكِتَٰبَ ۚ أَفَلَا تَعْقِلُونَ ﴿٤٤﴾

*كىشىلەرنى ياخشى ئىشقا بۇيرۇپ ئۆزەڭلارنى ئۇنتۇمسىلەر؟ ھالبۇكى، سىلەر كىتاب (يەنى تەۋرات) نى ئوقۇپ تۇرىسىلەر، چۈشەنمەمسىلەر*(44).

## ياخشى ئىشنى ئۆزى قىلماي باشقىلارنى بۇيرۇشنى ئەيىبلەش توغرىسىدا

الله تائالا بۇ ئايەتتە مۇنداق دەيدۇ: ئى كىتاب بېرىلگەن كىشىلەر سىلەر باشقىلارنى ياخشىلىققا بۇيرۇپ ئۆزەڭلارنى ئۇنتۇپ قالغىنىڭلار قانداقمۇ سىلەرگە لايىق كېلىدۇ؟ باشقىلارنى قىلىشقا بۇيرۇغان ئىشلارغا ئۆزەڭلار ئەمەل قىلمايسىلەر. سىلەر بۇ ھالىتىڭلار بىلەن كىتاب ئوقۇيسىلەر. ئۇنىڭ ئىچىدىكى الله تائالانىڭ بۇيرۇقلىرىغا سەل قاراپ خاتالىق ئۆتكۈزگەن كىشىگە بولىدىغان ئازابلارنى بىلىسىلەر.

﴿چۈشەنمەمسىلەر؟﴾ يەنى سىلەر ئۆزەڭلەرگە قىلغان ئىشلارنى ئويلاپ باقمامسىلەر، ئەگەر سىلەر دىللىرىڭلارنىڭ غەپلەتتە ئىكەنلىكىدىن سەگەكلەشسەڭلار كۆپۈرلۈقتىن كۆزۈڭلار ئېچىلاتتى[1]. بۇ ئايەتنىڭ مەزمۇنى ھەققىدە ئابدۇرازاق، قەتادىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئىسرائىل

[1] بۇ كۆپۈرلۈق كۆزنىڭ كۆرەلمىگەنلىكى ئەمەس، بەلكى دىلنىڭ ھەقىقەتنى كۆرەلمەسلىكىدۇر.

ئەۋلادلىرى كىشىلەرنى الله غا بويسۇنۇش ۋە الله غا تەقۋادارلىق قىلىشقا ۋە ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا بۇيرۇپ ئۆزلىرى ئۇنىڭغا ئەمەل قىلمىغان ئىدى. (قىلغان شۇ ئىشى ئۈچۈن) الله ئۇلارنى ئەيىبلىدى.

بۇ ئايەتنىڭ مەزمۇنى ھەققىدە سۇددى ۋە ئىبنى جۇرەيج مۇنداق دەيدۇ: كىتاب بېرىلگەن كىشىلەر ۋە مۇناپىقلار باشقىلارنى روزا تۇتۇشقا ۋە ناماز ئوقۇشقا بۇيرۇيتتى. باشقىلارنى قىلىشقا بۇيرۇغان ئىشنى ئۆزلىرى قىلمايتتى. (شۇنىڭ ئۈچۈن) الله ئۇلارنى ئەيىبلىدى. ياخشىلىققا بۇيرۇغان كىشى شۇ ياخشىلىقنى قىلىشتا باشقىلاردىن بەكرەك ئالدىرىشى لازىم.

مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «﴿**ئۆزەڭلارنى ئۇنتۇمسىلەر**﴾ يەنى سىلەر ئۆزەڭلارنى ئۇنتۇپ قالىسىلەر. ﴿**ھالبۇكى، سىلەر كىتاب (يەنى تەۋرات) نى ئوقۇپ تۇرىسىلەر، چۈشەنمەمسىلەر؟**﴾ يەنى سىلەر كىشىلەرنى تەۋراتنىڭ ئىچىدىكى ۋەدىگە خىلاپلىق قىلىشتىن توسۇيسىلەر، لېكىن ئۆزەڭلارنى ئۇنتۇيسىلەر، يەنى تەۋراتنىڭ ئىچىدىكى مەن خەۋەر بەرگەن پەيغەمبەرگە ئىشىنىشتىن ئىبارەت سىلەردىن ئالغان ئەھدىگە تانىسىلەر، مېنىڭ ۋەدەمنى بۇزىسىلەر ۋە مېنىڭ كىتابىمدىن ئۆگەنگەن نەرسىدىن تېنىۋالىسىلەر.

الله تائالانىڭ بۇ ئايەتلىرىنىڭ مەنىسى، يۇقىرىقى كىشىلەرنىڭ باشقىلارنى ياخشىلىققا بۇيرۇپ، ئۆزلىرى ئۇنى قىلمىغانلىقى ئۈچۈن الله ئۇلارنى ئەيىبلىگەنلىكى ۋە ئۇلارنىڭ قىلغان خاتا ئىشىغا ئاگاھلاندۇرۇش بەرگەنلىكىنى بىلدۈرىدۇ. الله ئۇلارنى ھەرگىزمۇ ياخشىلىقنى ئۆزلىرى قىلماي ئۇنىڭغا باشقىلارنى بۇيرۇغانلىقى ئۈچۈنلا ئەيىبلىگەن ئەمەس. چۈنكى، ياخشىلىققا بۇيرۇش ھەر بىر ئالىمنىڭ مەجبۇرىيىتى. لېكىن ياخشىلىققا بۇيرۇغان ئالىمنىڭ شۇ ياخشىلىقنى ئۆزىنىڭ قىلىشى ئۇنىڭ ئۆزى ئۈچۈن ياخشىدۇر.

الله تائالا شۇئەيب ئەلەيھىسسالامدىن ھېكايە قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿سىلەرگە قىلىش مەنئى قىلغان نەرسىنى ئۆزەممۇ قىلىشنى خالىمايمەن، مەن پەقەت (سىلەرنى) قولۇمدىن كېلىشىچە تۈزەشنىلا خالايمەن، مەن پەقەت الله نىڭ ياردىمى بولغاندىلا مۇۋەپپەقىيەت قازىنالايمەن، (ھەممە ئىشتا) الله غا تايىنىمەن ۋە ئۇنىڭغا يۈزلىنىمەن﴾[1].

ھەر قانداق ياخشىلىققا بۇيرۇش ۋە ئۇنى قىلىش ۋاجىبتۇر. سەلەپ ۋە خەلەپ ئالىملىرىنىڭ توغرا دەپ قارىغان سۆزىگە ئاساسەن بىر ياخشى ئىشنى قىلمىغانلىقتىن يەنە بىرسى (گەدەندىن) ساقىت بولۇپ كەتمەيدۇ.

ئىمام ئەھمەد ئەبۇۋائىلنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن (ئۇلاغ ئۈستىدە) ئۇسامىنىڭ ئارقىسىدا مىنگىشىپ ئولتۇراتتىم. ئۇسامىگە (بىر كىشى) ئوسمانغا گەپ قىلمامسەن؟ دېدى. سىلەر مېنى ئۇنىڭغا گەپ قىلمايدۇ، دەپ ئويلامسىلەر؟ مەن ئۇنىڭغا بىرىنچى بولۇپ سۆز ئېچىشتىن خالىمايدىغان ئىشتىن باشقا ئۆزئارا ھەر قانداق ئىش ئۈچۈن گەپ قىلىمەن. الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن بىر گەپنى ئاڭلىغاندىن كېيىن مەن بىر كىشىگە، ھەتتا ئەلى باشلىق بولسىمۇ، سەن كىشىلەرنىڭ ئىچىدىكى ئەڭ ياخشىسى دېمەيمەن، دېدى. كىشىلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن قايسى گەپنى ئاڭلىغان ئىدىڭ؟ دەپ سورىدى. ئۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم دەيدۇ: «قىيامەت كۈنى بىر كىشى كەلتۈرۈلۈپ دوزاخقا تاشلىنىدۇ. ئاندىن ئۇنىڭ ئۈچەي باغرى چىقىپ كېتىدۇ. ئۇ چىقىپ كەتكەن ئۈچەي

---

[1] سۈرە ھۇد 88 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ـ باغرى ئەتراپىدا، ئىشەك تۆگمەن تېشى ئەتراپىدا چۆگىلىگەندەك چۆگىلەيدۇ. ئاندىن دوزاختىكى كىشىلەر كېلىپ ئۇنىڭغا: ئى پالانى ساڭا نېمە بولدى؟ سەن بىزنى ياخشىلىققا بۇيرۇپ، يامانلىقتىن توسمايتتىڭمۇ؟ دەپ سورايدۇ. ئۇ، مەن سىلەرنى ياخشىلىققا بۇيرۇپ ئۆزەم قىلمايتتىم ۋە يامانلىقتىن توسۇپ ئۆزەم قىلاتتىم، دەپ جاۋاب بېرىدۇ».

ئىبراھىم نەخەئى مۇنداق دەيدۇ: مەن قۇرئاندىكى ئۈچ ئايەتنىڭ سەۋەبى بىلەن قىسسە سۆزلەپ بېرىشنى يامان كۆرىمەن. ئۇ بولسا: ﴿**كىشىلەرنى ياخشى ئىشقا بۇيرۇپ ئۆزەڭلارنى ئۇنتۇمسىلەر؟ ھالبۇكى، سىلەر كىتاب (يەنى تەۋرات) نى ئوقۇپ تۇرىسىلەر، چۈشەنمەمسىلەر**﴾ ﴿ئى مۆمىنلەر! سىلەر نېمە ئۈچۈن قىلمايدىغان ئىشنى قىلىمىز دەيسىلەر؟ (يەنى ئەمەلدە سىلەر قىلمايدىغان ياخشى ئىشلارنى نېمە ئۈچۈن ئاغزىڭلاردا قىلىمىز دەيسىلەر؟). سىلەرنىڭ قىلمايدىغان ئىشنى (قىلىمىز) دېيىشىڭلار الله نىڭ دەرگاھىدا ئەڭ ئۆچ (كۆرۈلىدىغان نەرسىدۇر)﴾[1] ﴿سىلەرگە قىلىش مەنئى قىلىنغان نەرسىنى ئۆزەممۇ قىلىشنى خالىمايمەن، مەن پەقەت (سىلەرنى) قولۇمدىن كېلىشىچە تۈزەشنىلا خالايمەن، مەن پەقەت الله نىڭ ياردىمى بولغاندىلا مۇۋەپپەقىيەت قازىنالايمەن، (ھەممە ئىشتا) الله غا تايىنىمەن ۋە ئۇنىڭغا يۈزلىنىمەن﴾[2] دېگەن ئايەتلەردۇر.

* * * * * * *

وَٱسْتَعِينُواْ بِٱلصَّبْرِ وَٱلصَّلَوٰةِ ۚ وَإِنَّهَا لَكَبِيرَةٌ إِلَّا عَلَى ٱلْخَٰشِعِينَ ﴿٤٥﴾ ٱلَّذِينَ يَظُنُّونَ أَنَّهُم مُّلَٰقُواْ رَبِّهِمْ وَأَنَّهُمْ إِلَيْهِ رَٰجِعُونَ ﴿٤٦﴾

***سەۋر قىلىش، ناماز ئوقۇش ئارقىلىق (الله دىن) ياردەم تىلەڭلار. ناماز الله دىن قورققۇچىلار (يەنى كەمتەرلىك بىلەن الله غا بويسۇنغۇچىلار) دىن باشقىلارغا ھەقىقەتەن مۇشەققەتلىك ئىشتۇر﴿45﴾. الله دىن قورققۇچىلار پەرۋەردىگارىغا چوقۇم مۇلاقات بولىدىغانلىقىغا ۋە الله نىڭ دەرگاھىغا چوقۇم قايتىپ بارىدىغانلىقىغا جەزمەن ئىشىنىدۇ﴿46﴾.***

## سەۋر قىلىش ۋە ناماز ئوقۇش ئارقىلىق الله تائالادىن ياردەم تىلەش توغرىسىدا

الله تائالا بۇ ئايەتتە بەندىلىرىنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ بەخت ـ سائادىتىگە ئېرىشىش ئۈچۈن سەۋر قىلىش ۋە ناماز ئوقۇش ئارقىلىق ياردەم تىلەشكە بۇيرۇيدۇ.

مۇقاتىل ئىبنى ھەييان بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: سىلەر ئاخىرەتنى تەلەپ قىلىشتا، پەرز ئىبادەتلەرنى قىلىشتا دۇچ كەلگەن جاپا ـ مۇشەققەتلەرگە سەۋر قىلىش ۋە ناماز ئوقۇش ئارقىلىق ياردەم تىلەڭلار دېگەنلىك بولۇپ، بۇ يەردىكى سەۋر دېگەنلىك روزا تۇتۇشنى كۆرسىتىدۇ. مۇجاھىدمۇ: سەۋر قىلىش دېگەنلىك روزا تۇتۇشنى كۆرسىتىدۇ، دېدى.

ھەدىستە دېيىلگىنىدەك قۇرتۇبى ۋە باشقىلار مۇنداق دەيدۇ: شۇڭا رامىزان ئېيى سەۋر قىلىش ئېيى دەپ ئاتالدى.

---

[1] سۈرە سەپ 2 ـــ 3 ـ ئايەتلەر.
[2] سۈرە ھۇد 88 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

سەۋر قىلىشتىن گۇناھلاردىن ئۆزىنى تارتىش مەقسەت قىلىنىدۇ، شۇڭا سەۋر ئەمەل - ئىبادەتلەر بىلەن بىر يەردە كەلتۈرۈلدى. ئىبادەتنىڭ ئەڭ ئالىيسى ناماز ئوقۇشتۇر. (يەنى سەۋر قىلىش بىلەن ناماز ئوقۇش بىر يەردە كەلتۈرۈلدى. بۇنىڭ بىلەن گۇناھلاردىن ئۆزىنى تارتىش مەقسەت قىلىنىدۇ).

ئىبنى ئەبۇھاتەم ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: سەۋر قىلىش ئىككى خىل مەنىنى بىلدۈرىدۇ بىرىنچىسى: قىيىنچىلىق يەتكەندە سەۋر قىلىش. ئىككىنچىسى: الله تائالانىڭ توسقان ئىشلىرىدىن يانغاندا كېلىدىغان جاپا - مۇشەققەتلەرگە سەۋر قىلىش، بۇ ساۋابى ئەڭ چوڭ سەۋردۇر. ھەسەنبەسرى بۇ توغرىدا ئۆمەرگە ئوخشاش بايان قىلدى.

بەزى ئالىملار ناماز ھەر قانداق ئىشتا تەۋرەنمەي تۇرۇش ئۈچۈن كاتتا ياردەمچىدۇر، دېدى. الله تائالا تۆۋەندىكى ئايەتلەردە نامازنىڭ ئەھمىيىتىنى بايان قىلىپ مۇنداق دېدى: ﴿**(ئى مۇھەممەد!) ساڭا ۋەھيى قىلىنغان كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) تىلاۋەت قىلغىن، نامازنى (تەئدىل ئەركان بىلەن) ئوقۇغىن، ناماز ھەقىقەتەن قەبىھ ئىشلاردىن ۋە گۇناھلاردىن توسىدۇ، الله نى ياد ئېتىش ھەممىدىن (يەنى ئۇنىڭدىن باشقا ھەممە ئىبادەتتىن) ئۇلۇغدۇر، الله قىلىۋاتقان (ھەممە) ئىشلىرىڭلارنى بىلىپ تۇرىدۇ**﴾.

الله تائالانىڭ ﴿**ئۇ ھەقىقەتەن مۇشەققەتلىك ئىشتۇر**﴾ دېگەن ئايەتتىكى "ئۇ" دېگەن ئالماشتىن ناماز مەقسەت قىلىنغان بولۇشى مۇمكىن، ياكى يۇقىرىدا سۆزلەپ ئۆتۈلگەن ۋەسىيەت مەقسەت قىلىنغان بولۇشىمۇ مۇمكىن. بۇنىڭدىن قايسى بىرسى مەقسەت قىلىنسۇن، بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى مۇنداق دېگەنلىك بولىدۇ: شەك - شۈبھىسىزكى، ناماز ياكى يۇقىرىدا بايان قىلىنغان ۋەسىيەت الله تائالانىڭ چۈشۈرگەن كىتابىغا ھەقىقىي ئىشەنگەنلەردىن باشقىسىغا ھەقىقەتەن ئېغىر كېلىدۇ.

﴿**الله دىن قورققۇچىلار پەرۋەردىگارىغا چوقۇم مۇلاقات بولىدىغانلىقىغا**﴾ يەنى ئۇلار (الله چۈشۈرگەن كىتابقا ئىشەنگەنلەر) قىيامەت كۈنى ئۆزلىرىنىڭ الله تەرىپىگە قايتىدىغانلىقىنى بىلىدۇ.

﴿**ۋە الله نىڭ دەرگاھىغا چوقۇم قايتىپ بارىدىغانلىقىغا جەزمەن ئىشىنىدۇ**﴾ يەنى ئۇلارنىڭ ئىشلىرىنىڭ الله تائالانىڭ خاھىشىغا قايتىدىغانلىقىنى (بىلىدۇ). الله ئۇ ئىشلاردا ئۆزىنىڭ ئادىللىقى بىلەن خالىغىنىچە ھۆكۈم قىلىدۇ. شۇڭا ئۇلار ئۆلگەندىن كېيىن الله تەرىپىگە قايتىدىغانلىقىنى ۋە ئۆزلىرىنىڭ قىلغان ئەمەللىرىگە قاراپ ياخشى ئەمەل قىلغان بولسا مۇكاپات، يامان ئەمەل قىلغان بولسا يامان جازا بېرىلىدىغانلىقىغا چىن دىلىدىن ئىشەنگەچكە ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا ئالدىراپ يامان ئىشلاردىن ئاسانلا قول ئۈزىدۇ.

* * * * * * *

يَـٰبَنِىٓ إِسۡرَٰٓءِيلَ ٱذۡكُرُواْ نِعۡمَتِيَ ٱلَّتِيٓ أَنۡعَمۡتُ عَلَيۡكُمۡ وَأَنِّي فَضَّلۡتُكُمۡ عَلَى ٱلۡعَـٰلَمِينَ ﴿٤٧﴾

***ئى ئىسرائىل ئەۋلادى! سىلەرگە بەرگەن نېمىتىمنى ۋە سىلەرنى (بىر زامانلاردا) تامام جاھان ئەھلىدىن ئۈستۈن قىلغانلىقىمنى ياد ئېتىڭلار***[47].

## ئىسرائىل ئەۋلادىنى باشقا ئۈممەتلەردىن ئارتۇق قىلغانلىقىنى ئۇلارغا ئەسلىتىش توغرىسىدا

الله تائالا بۇ ئايەتتە ئىسرائىل ئەۋلادىغا ئۇلارنىڭ ئاتا بوۋىلىرىغا بەرگەن نېمەتلىرىنى ئەسلىتىدۇ. ئۇلارنى ئۆز زامانىسىدىكى كىشىلەرگە قارىغاندا ئارتۇق قىلغانلىقى (الله تائالانىڭ) ئۇلارنىڭ ئىچىدىن پەيغەمبەر ئەۋەتكەنلىكى ۋە ئۇلارغا كىتابلار چۈشۈرگەنلىكىدۇر.

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇلارنى (يەنى ئۇلارنىڭ ئەينى زاماندا مۇشۇنداق شەرەپكە لايىق ئىكەنلىكىنى) بىلىپ تۇرۇپ (ئۆز زامانىدىكى) جاھان ئەھلىدىن ئارتۇق قىلدۇق﴾[1] ﴿ئۆز ۋاقتىدا، مۇسا ئۆز قەۋمىگە ئېيتتى: «ئى قەۋمىم! الله نىڭ سىلەرگە بەرگەن نېمىتىنى ياد قىلىڭلار، الله ئۆز ۋاقتىدا ئىچىڭلاردا (سىلەرنى توغرا دىنغا يېتەكلەيدىغان) نۇرغۇن پەيغەمبەرلەرنى بارلىققا كەلتۈردى. سىلەردىن پادىشاھلار قىلدى (يەنى ئۆزەڭلارنى ئۆزەڭلارغا خوجا قىلدى). سىلەرگە جاھان ئەھلىدىن ھېچ كىشىگە بەرمىگەن (دەريانى يېرىپ ئۆتتۈرسىدىن يول ئېچىپ بېرىش، بۇلۇتلارنى سايىۋەن قىلىپ بېرىش، ئاسماندىن يېمەكلىك چۈشۈرۈپ بېرىش قاتارلىق) نېمەتلەرنى بەردى﴾[2].

الله تائالانىڭ ﴿**نېمىتىمنى ۋە سىلەرنى (بىر زامانلاردا) تامام جاھان ئەھلىدىن ئۈستۈن قىلغانلىقىمنى ياد ئېتىڭلار**﴾ دېگەن ئايىتى ھەققىدە ئەبۇجەئفەر رازى، ئەبۇئالىيەنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئەينى زاماندا ئىسرائىل ئەۋلادىغا پادىشاھلىق، پەيغەمبەرلىك ۋە مۇقەددەس كىتابلارنى بېرىش ئارقىلىق شۇ زاماننىڭ ئەھلىدىن ئۈستۈن قىلدى.

## مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممىتىنىڭ ئىسرائىل ئەۋلادىدىن ئارتۇق ئىكەنلىكى توغرىسىدا

شەك ـ شۈبھىسىزكى، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممىتى ئىسرائىل ئەۋلادىدىن ھۆرمەتلىكتۇر. چۈنكى، الله تائالا بۇ ئۈممەتكە خىتاب قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿(ئى مۇھەممەد ئۈممىتى!) سىلەر ئىنسانلار مەنپەئىتى ئۈچۈن ئوتتۇرىغا چىقىرىلغان، ياخشىلىققا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توسىدىغان الله تائالاغا ئىمان ئېيتىدىغان ئەڭ ياخشى ئۈممەتسىلەر. ئەگەر ئەھلى كىتاب (يەنى يەھۇدىيلار، ناسارالار) ئىمان ئېيتسا (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلىنغان ۋەھيىگە ئىشەنسە)، ئۇلار ئۈچۈن (دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە) ئەلۋەتتە ياخشى بولاتتى. ئۇلارنىڭ ئىچىدە مۆمىنلەرمۇ بار، ئۇلارنىڭ تولىسى پاسىقلاردۇر﴾[3].

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «سىلەر 70 مىللەت بىلەن ئۈچرىشىسىلەر، سىلەر ئۇلارنىڭ ئەڭ ياخشىسى ۋە الله تائالانىڭ ئالدىدا ئەڭ ھۆرمەتلىكى سىلەردۇر». بۇ ھەقتە نۇرغۇنلىغان ھەدىسلەر بار. الله تائالا خالىسا ئۇ ھەدىسلەرنى كېيىنكى بابلاردا سۆزلەپ ئۆتىمىز.

* * * * * * *

وَٱتَّقُواْ يَوۡمًا لَّا تَجۡزِى نَفۡسٌ عَن نَّفۡسٍ شَيۡـًٔا وَلَا يُقۡبَلُ مِنۡهَا شَفَـٰعَةٌ وَلَا يُؤۡخَذُ مِنۡهَا عَدۡلٌ وَلَا هُمۡ يُنصَرُونَ ﴿٤٨﴾

***كىشى كىشىگە ئەسقاتمايدىغان، ھېچ كىشىنىڭ شاپائىتى قوبۇل قىلىنمايدىغان، ھېچ كىشىدىن فىدىيە ئېلىنمايدىغان، ئۇلار (يەنى كاپىرلار ۋە گۇناھكار بەندىلەر) ياردەمگە ئېرىشەلمەيدىغان كۈندىن قورقۇڭلار*** ﴿48﴾.

[1] سۈرە دۇخان 32 ـ ئايەت.
[2] سۈرە مائىدە 20 ـ ئايەت.
[3] سۈرە ئال ئىمران 110 ـ ئايەت.

يۇقىرىقى ئايەتلەردە الله تائالا ئىسرائىل ئەۋلادىغا ئۆزىنىڭ بەرگەن نېمەتلىرىنى ئەسلىتىپ ئۆتكەن ئىدى. شۇنىڭ ئارقىسىدىنلا بۇ يەردە قىيامەت كۈنى ئۇلارغا بولىدىغان ئازابتىن ئاگاھلاندۇرۇشقا باشلىدى. بۇ ھەقتە الله تائالانىڭ نۇرغۇن ئايەتلىرى بار.

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ھېچبىر گۇناھكار ئادەم بىراۋنىڭ گۇناھىنى ئۈستىگە ئالالمايدۇ﴾[1] ﴿ئۇ كۈندە ھەر ئادەمنىڭ بىر ھالى بولىدۇكى، ئۇنىڭ باشقىلارغا قارىشىغا (شۇ ھالى) يار بەرمەيدۇ﴾[2] ﴿ئى ئىنسانلار! پەرۋەردىگارىڭلارغا (بۇيرۇقلىرىنى ئورۇنلاش، مەنئى قىلغان ئىشلاردىن چەكلىنىش بىلەن) تەقۋادارلىق قىلىڭلار، شۇنداق بىر كۈندىن قورقۇڭلاركى، (ئۇ كۈندە) ئاتا بالىسىغا ئەسقاتمايدۇ، بالىمۇ ئاتىسىغا ئەسقاتمايدۇ﴾[3]

## كاپىرلاردىن فىديە، شاپائەت قوبۇل قىلىنمايدىغانلىقى ۋە ئۇلارغا ياردەم بېرىلمەيدىغانلىقى توغرىسىدا

﴿ھېچ كىشىنىڭ شاپائىتى قوبۇل قىلىنمايدىغان﴾ يەنى كاپىرلاردىن شاپائەت قوبۇل قىلىنمايدۇ، دېگەنلىكتۇر. الله بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿شاپائەت قىلغۇچىلارنىڭ شاپائىتى ئۇلارغا پايدا بەرمەيدۇ (يەنى ئۇلارنى الله نىڭ ئازابىدىن قۇتقۇزىدىغان شاپائەتچى بولمايدۇ، ئۇلارغا پۈتۈن ئەھلى زېمىن شاپائەت قىلغان تەقدىردىمۇ، ئۇلارنىڭ شاپائىتى قوبۇل قىلىنمايدۇ)﴾[4] الله دوزاختىكى كىشىلەرنىڭ ئەھۋالىدىن خەۋەر بېرىپ مۇنداق دېدى: ﴿شۇنىڭ ئۈچۈن بىزگە شاپائەت قىلغۇچىلار يوق ۋە يېقىن دوستىمۇ يوق﴾[5].

﴿ھېچ كىشىدىن فىديە ئېلىنمايدىغان﴾ يەنى ئۇنىڭغا (كاپىرلارنىڭ) فىديەسى قوبۇل قىلىنمايدۇ. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿شۈبھىسىزكى، كاپىر بولۇپ (تەۋبە قىلماستىن) كۇفرى بىلەن ئۆلگەنلەرنىڭ ھېچبىرىدىن يەر يۈزىگە بىر كېلىدىغان ئالتۇن فىديە بەرسىمۇ قوبۇل قىلىنمايدۇ، ئەنە شۇلار قاتتىق ئازابقا قالىدۇ﴾[6] ﴿يەر يۈزىدىكى بارلىق نەرسىلەر، يەنە شۇنىڭدەك بىر ھەسسە كېلىدىغان نەرسىلەر كاپىرلارنىڭ بولۇپ، ئۇلار قىيامەت كۈنى (الله) نىڭ ئازابىدىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن ئۇنى فىديە قىلىپ بەرگەن تەقدىردىمۇ، ئۇلارنىڭ (بۇ فىدىيسى) قوبۇل قىلىنمايدۇ، ئۇلار قىيىنغۇچى ئازابقا دۇچار بولىدۇ﴾[7] ﴿ئۇ ھەر قانداق فىديە بەرسىمۇ قوبۇل قىلىنمايدۇ. ئەنە شۇلار قىلمىشلىرى تۈپەيلىدىن ھالاك بولىدىغانلاردۇر﴾[8] ﴿بۈگۈن سىلەردىن ۋە كاپىرلاردىن فىديە ئېلىنمايدۇ، جايىڭلار دوزاختۇر، دوزاخ سىلەرگە ئەڭ لايىقتۇر، دوزاخ نېمىدېگەن يامان جاي!﴾[9].

الله تائالا، ئەگەر ئۇلار پەيغەمبەرگە ۋە پەيغەمبەر ئېلىپ كەلگەن دىنغا ئەگەشمىسە قىيامەت كۈنى الله تائالانىڭ ئالدىغا شۇ ھالىتىدە كەلسە، ئۇلارغا ھەر قانچە يېقىن كىشىنىڭ يېقىنچىلىقىمۇ ۋە

---

[1] سۈرە فاتىر 18 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ئەبەسە 37 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە لوقمان 33 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] سۈرە مۇددەسسىر 48 ـ ئايەت.
[5] سۈرە شۇئەرا 100 — 101 ـ ئايەتلەر.
[6] سۈرە ئال ئىمران 91 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[7] سۈرە مائىدە 36 ـ ئايەت.
[8] سۈرە ئەنئام 70 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[9] سۈرە ھەدىد 15 ـ ئايەت.

ئابرۇيلۇق كىشىنىڭ قىلغان شاپائىتىمۇ پايدا قىلمايدىغانلىقىنى، زېمىن توشقىچە ئالتۇن فىدىيە بەرسىمۇ ئۇلاردىن قوبۇل قىلىنمايدىغانلىقىنى بىلدۈردى. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئى مۆمىنلەر! سودا ـ سېتىق، دوستلۇق ۋە (الله نىڭ ئىزنىسىز) شاپائەت بولمايدىغان كۈنى (يەنى قىيامەت كۈنى) يېتىپ كېلىشتىن بۇرۇن، سىلەرگە بىز رىزىق قىلىپ بەرگەن مال ـ مۈلۈكلەردىن (ياخشىلىق يوللىرىغا) سەرپ قىلىڭلار﴾[1].

**﴿ئۇلار (يەنى كاپىرلار ۋە گۇناھكار بەندىلەر) ياردەمگە ئېرىشەلمەيدىغان كۈندىن قورقۇڭلار﴾** يەنى ئۇلارنىڭ ئىچىدىن بولامدۇ ياكى باشقىلاردىن بولامدۇ ھەر قانداق يۈز ئابرۇيلۇق كىشىمۇ ئۇلارغا ياردەم بېرىپ ئۇلارنى الله تائالانىڭ ئازابىدىن قۇتۇلدۇرالمايدۇ.

الله بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇنىڭدىن (يەنى ئىنساندىن) (ئازابنى دەپئى قىلىدىغان) ھېچ كۈچ ۋە ياردەمچى يوقتۇر﴾[2] يەنى الله كاپىردىن فىدىيە ۋە شاپائەت قوبۇل قىلمايدۇ. ھېچقانداق كىشى الله تائالانىڭ ئازابىدىن بىرەرسىنى قۇتۇلدۇرالمايدۇ ۋە ئۇنىڭ ئازابىغا دۇچار بولۇشىدىن ساقلىيالمايدۇ.

الله بۇ ھەقتە مۇنداق دېدى: ﴿(ئىلتىجا قىلغانلارغا) پاناھ بولالايدىغان ۋە ئۇنىڭغا قارشى ھېچ نەرسە پاناھ بولالمايدىغان﴾[3] ﴿شۇ كۈندە ھەر ئەھەدى (الله غا ئاسىيلىق قىلغانلارنى) الله جازالىغاندەك جازالىمايدۇ. ھەمدە ھېچ ئەھەدى الله باغلىغاندەك باغلىمايدۇ﴾[4] ﴿ئۇلارغا: «نېمىشقا (دۇنيادىكى ھالىتىڭلارغا ئوخشاش) بىر ـ بىرىڭلارغا ياردەم قىلمايسىلەر؟» (دېيىلىدۇ) بەلكى ئۇلار بۈگۈن بويسۇنغۇچىلاردۇر﴾[5] ﴿(ئۇلارغا ئازاب كەلگەندە) ئۇلارنىڭ خۇداغا يېقىن قىلىدۇ دەپ الله دىن باشقا تۇتقان مەبۇدلىرى ئۇلارغا نېمىشقا ياردەم قىلمىدى؟﴾[6].

**﴿ياردەمگە ئېرىشەلمەيدىغان كۈندىن قورقۇڭلار﴾** يەنى شۇ كۈنى (قىيامەت كۈنىدە) ئۇلارغا شاپائەت قىلغۇچى بولمىغىنىدەك ۋە ئۇلاردىن فىدىيە قوبۇل قىلىنمىغانىدەك ئۇلارغا ھېچقانداق ياردەم بېرىلمەيدۇ. قىيامەت كۈنىدە بىر ـ بىرىنىڭ يېقىنچىلىقى ۋە شاپائەت قىلىش ۋە بىر بىرسىگە ياردەملىشىش (الله تائالانىڭ ئازابىدىن قۇتۇلدۇرۇېلىش) قاتارلىق ئىشلارنىڭ ھەممىسىگە (ئۇ كۈندە) ھۆكۈم قىلىش ئۇنىڭ ئالدىدا شاپائەت قىلغۇچىلارنىڭ شاپائىتى ۋە ياردەم قىلغۇچىلارنىڭ ياردىمى ھېچقانداق پايدا بەرمەيدىغان ناھايىتى قەھرىلىك ۋە ئادىل زاتقا (الله تائالاغا) مەنسۇپ بولىدۇ. ئۇ، بىر يامانلىققا بىر يامانلىقنىڭ جازاسىنى بېرىدۇ. بىر ياخشىلىققا نەچچە ھەسسىلەپ مۇكاپات بېرىدۇ.

* * * * * * *

---

[1] سۈرە بەقەرە 254 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە تارىق 10 ـ ئايەت.
[3] سۈرە مۆئمىنۇن 83 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] سۈرە فەجر 25 ـ 26 ـ ئايەتلەر.
[5] سۈرە ساففات 25 ـ 26 ـ ئايەتلەر.
[6] سۈرە ئەھقاف 28 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

وَإِذْ نَجَّيْنَٰكُم مِّنْ ءَالِ فِرْعَوْنَ يَسُومُونَكُمْ سُوٓءَ ٱلْعَذَابِ يُذَبِّحُونَ أَبْنَآءَكُمْ وَيَسْتَحْيُونَ
نِسَآءَكُمْ ۚ وَفِى ذَٰلِكُم بَلَآءٌ مِّن رَّبِّكُمْ عَظِيمٌ ﴿٤٩﴾ وَإِذْ فَرَقْنَا بِكُمُ ٱلْبَحْرَ فَأَنجَيْنَٰكُمْ وَأَغْرَقْنَآ ءَالَ
فِرْعَوْنَ وَأَنتُمْ تَنظُرُونَ ﴿٥٠﴾

***ئۆز ۋاقتىدا سىلەرنى قاتتىق قىيىنغان، ئوغۇللىرىڭلارنى بوغۇزلاپ، قىزلىرىڭلارنى (ئىشقا سېلىش ئۈچۈن) تىرىك قالدۇرغان پىرئەۋن گۇرۇھىدىن سىلەرنى قۇتقۇزدۇق. بۇ، پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ (ياخشى ئادەم بىلەن يامان ئادەمنى ئاجرىتىدىغان) چوڭ سىنىقى ئىدى[49]. ئۆز ۋاقتىدا دېڭىزنى يېرىپ سىلەرنى قۇتقۇزدۇق (يەنى دېڭىزنىڭ سۈيىنى ئۆتتۈرىدىن بۆلۈپ، قۇرۇق يول ھاسىل قىلىپ، شۇ يەردىن سىلەرنى سالامەت ئۆتكۈزدۇق) ۋە پىرئەۋن گۇرۇھىنى كۆز ئالدىڭلاردا غەرق قىلدۇق[50].***

## ئىسرائىل ئەۋلادىنى پىرئەۋندىن قۇتۇلدۇرغانلىقى، پىرئەۋن ۋە ئۇنىڭ ئادەملىرىنى سۇغا غەرق قىلغانلىقى توغرىسىدا

الله تائالا بۇ ئايەتتە مۇنداق دەيدۇ: ئى ئىسرائىل ئەۋلادى مېنىڭ سىلەرگە بەرگەن نېمەتلىرىمنى ئەسلەڭلار! مەن سىلەرنى ئۇلاردىن (يەنى پىرئەۋن ۋە ئۇنىڭ ئادەملىرىدىن) قۇتقۇزدۇم. ئۇلار سىلەرگە قاتتىق ئازابنى تېتىتتى.

پىرئەۋن بىر كۈنى قورقۇنچلۇق چۈش كۆرىدۇ ۋە شۇنىڭدىن كېيىن ئىسرائىل ئەۋلادىنى ئازابلاشقا باشلايدۇ. ئۇ كۆرگەن چۈشىدە بەيتۇل مۇقەددەستىن بىر ئوت چىقىپ، ئۇ ئوتنىڭ مىسىردىكى ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ ئۆيلىرىدىن باشقا مىسىرلىقلارنىڭ ئۆيلىرىگە كىرگەنلىكىنى كۆرىدۇ. ئۇ چۈشنىڭ تەبىرى پىرئەۋن پادىشاھلىقىنىڭ گۇمران بولۇپ كېتىشى ئىسرائىل ئەۋلادلىق بىر كىشىنىڭ قولىدا ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىدۇ. بەزى رىۋايەتلەردە مۇنداق دەپمۇ كەلگەن: ئۇنىڭ يېنىدا داۋاملىق بىللە تۇرۇدىغان يېقىنلىرى ۋە ئىسرائىل ئەۋلادلىرى ئۆزلىرى ئۈچۈن چوڭ بىر دۆلەت قۇرۇپ بېرىدىغان بىر كىشىنىڭ ئۆزلىرىنىڭ ئىچىدىن چىقىشىنى كۈتۈپ تۇرىۋاتقانلىقىنى ئۇنىڭغا سۆزلەپ بېرىدۇ. شۇ ۋاقىتتىن باشلاپ پىرئەۋن (الله ئۇنىڭغا لەنەت قىلسۇن) ئىسرائىل ئەۋلادىدىن تۇغۇلغان قىز بالىلارنى ئۆلتۈرمەي، ئۇلارنىڭ ئىچىدىن تۇغۇلغان ھەر قانداق ئوغۇل بالىنى ئۆلتۈرۈشكە ۋە ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنى ئەڭ جاپالىق ۋە ئەڭ پەس ئىشلارغا سېلىشقا بۇيرۇيدۇ.

خۇددى قەيسەر دېگەن ئىسىم شام بىلەن رۇمنىڭ ھەر قانداق كاپىر پادىشاھلىرىغا، كىسرا دېگەن ئىسىم پارسنىڭ پادىشاھلىرىغا، تۇببە دېگەن ئىسىم يەمەنلىكلەرنىڭ كاپىر پادىشاھلىرىغا، نەجاشى دېگەن ئىسىم ھەبەشىستاننىڭ (ئېفىۇفىيەنىڭ) پادىشاھلىرىغا قويۇلغان ئىسىمدەك، پىرئەۋن دېگەن ئىسىممۇ مىسىرنىڭ كاپىر پادىشاھىغا بېرىلگەن ئاتالغۇدۇر.

**ئىبنى جەرىر الله تائالانىڭ: ﴿بۇ، پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ (ياخشى ئادەم بىلەن يامان ئادەمنى ئاجرىتىدىغان) چوڭ سىنىقى ئىدى﴾** دېگەن ئايىتى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: پىرئەۋننىڭ ئادەملىرىنىڭ ئازابىدىن سىلەرنىڭ ئاتا ـ بوۋاڭلارنى قۇتقۇزغانلىقىمىز سىلەرگە بولغان چوڭ نېمەتتۇر.

**الله تائالانىڭ ﴿ئۆز ۋاقتىدا دېڭىزنى يېرىپ سىلەرنى قۇتقۇزدۇق (يەنى دېڭىزنىڭ سۈيىنى ئۆتتۈرىدىن بۆلۈپ، قۇرۇق يول ھاسىل قىلىپ، شۇ يەردىن سىلەرنى سالامەت ئۆتكۈزدۇق) ۋە پىرئەۋن**

**گۇرۇھىنى كۆز ئالدىڭلاردا غەرق قىلدۇق﴾** دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى: بىز سىلەرنى پىرئەۋنىڭ ئادەملىرىدىن قۇتۇلدۇردۇق، سىلەر مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن (مىسىردىن) چىقىپ بولغاندىن كېيىن، پىرئەۋن سىلەرنى ئىزدەپ (كەينىڭلاردىن) چىقتى. بىز سىلەرگە دېڭىزنى يېرىپ يول ئېچىپ بەردۇق. (يەنى دېڭىزنىڭ سۈيىنى توختىتىپ دېڭىزنىڭ ئىچىدىن سىلەر ماڭىدىغان يول قىلىپ بەردۇق) بىز سىلەرنى ئۇلاردىن قۇتقۇزدۇق. سىلەرنىڭ دىللىرىڭلارنىڭ تەسكىن تېپىشى ۋە دۈشمەنلىرىڭلارغا قاتتىق ئاھانەت قىلىش ئۈچۈن بىز ئۇلارنى سىلەرنىڭ كۆز ئالدىڭلاردا ياكى سىلەر ئۇلارغا قاراپ تۇرغان چېغىڭلاردا سۇغا غەرق قىلدۇق.

## ئاشۇرا كۈنى روزا تۇتۇش توغرىسىدا

الله ئىسرائىل ئەۋلادىنى پىرئەۋندىن قۇتۇلدۇرغان كۈنى ئاشۇرا كۈنى ئىدى. ئىمام ئەھمەد، ئىبنى ئاببــاس رەزىيەللاھـۇ ئەنهـۇمانىڭ مۇنـداق دېگـەنلىكىنى بايـان قىلـدۇ: پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالام مەدىنىگە كەلگەن يەھۇدىيلارنىڭ ئاشۇرا كۈنـدە روزا تۇتـۇۋاتقانلىقىنى كۆردى. ئـۇ (ئۇلاردىن) سىلەر روزا تۇتـۇۋاتقان كـۈن، قايسى كـۈن؟ دەپ سـورىدى. ئـۇلار: بـۇ ياخشى كـۈن، الله ئىسـرائىل ئـەۋلادىنى دۈشمەندىن قۇتقۇزغان كۈن، بـۇ كۈنـدە مۇسا ئەلەيھىسسالام روزا تـۇتقان دەپ جاۋاب بـەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالام: «مـەن مۇسـانىڭ قىلغـان ئىشـىنى قىلىشـقا سـىلەردىن بـەكرەك ھەقلىقمـەن» دېـدى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئـۇ كۈنى روزا تـۇتتى ۋە باشقىلارنىمۇ ئـۇ كۈنـدە روزا تۇتۇشقا بۇيرۇدى.

بۇ ھەدىسنى ئىمام بۇخارى، ئىمام مۇسلىم، نەسەئى ۋە ئىبنى ماجە قاتارلىقلار رىۋايەت قىلغان.

* * * * * * *

وَإِذْ وَٰعَدْنَا مُوسَىٰٓ أَرْبَعِينَ لَيْلَةً ثُمَّ ٱتَّخَذْتُمُ ٱلْعِجْلَ مِنۢ بَعْدِهِۦ وَأَنتُمْ ظَٰلِمُونَ (51) ثُمَّ عَفَوْنَا
عَنكُم مِّنۢ بَعْدِ ذَٰلِكَ لَعَلَّكُمْ تَشْكُرُونَ (52) وَإِذْ ءَاتَيْنَا مُوسَى ٱلْكِتَٰبَ وَٱلْفُرْقَانَ لَعَلَّكُمْ تَهْتَدُونَ (53)

*ئۆز ۋاقتىدا مۇسا غا **40** كېچە (كۈتكەندىن كېيىن تەۋراتنى نازىل قىلىشنى) ۋەدە قىلدۇق. ئۇ سىلەردىن ئايرىلغاندىن كېيىن، ئۆزەڭلارغا زۇلۇم قىلىپ، موزاينى مەبۇد قىلىۋالدىڭلار*[51]*. شۇنىڭدىن كېيىن، شۈكۈر قىلسۇن دەپ، سىلەرنى ئەپۇ قىلدۇق*[52]*. ئۆزۋاقتىدا سىلەرنى ھىدايەت تاپسۇن دەپ، مۇسا غا ھەقنى باتىلدىن ئايرىغۇچى كىتابنى (يەنى تەۋراتنى) بەردۇق*[53].

## ئىسرائىل ئەۋلادىنىڭ موزايغا چوقۇنغانلىقى توغرىسىدا

الله تائـالا بـۇ ئايەتتـە مۇنـداق دەيـدۇ: ۋەدە قىلىشـقان **40** كـۈن توشـۇپ مۇسا ئەلەيھىسسـالام (تەۋراتنى ئېلىپ كېلىش ئۈچۈن) ئۆزىنىڭ پەرۋەردىگارى بىلەن ۋەدە قىلىشقان يەرگە كەتكەندىن كېيىن سىلەرنىڭ موزايغا ئىبادەت قىلىشتەك گۇناھىڭلارنى كەچۈرۋېتىشتىن ئىبارەت مېنىڭ سىلەرگە قىلغان نىمىتىمنى ئەسلەڭلار، سىلەرنىڭ ھىدايەت تېپىشىڭلار ئۈچۈن توغرا بىلەن خاتانى ئايرىيدىغان كىتابنى (يەنى تـەۋراتنى) بەرگەن ۋاقتىمىزدىكى رەھمىتىمنى ئەسلەڭلار. ئـۇلارنىڭ موزايغـا ئىبـادەت قىلىـش خاتالىقى ئۇلار دېڭىزدىن چىقىپ بولغاندىن كېيىن سادىر بولغان.

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېدى: ﴿ئىسرائىل ئەۋلادىنى بىز (قۇلزۇم) دېڭىزىدىن ئۆتكۈزۈۋەتتۇق، ئۇلار بۇتلىرىغا چوقۇنۇۋاتقان بىر قەۋمنىڭ يېنىدىن ئۆتكەندە: «ئى مۇسا! بىزگىمۇ ئۇلارنىڭ بۇتلىرىغا ئوخشاش بۇت ئورنىتىپ بەرگىن» دېدى. مۇسا: «سىلەر ھەقىقەتەن نادان قەۋم ئىكەنسىلەر» دېدى﴾[1] ﴿شۈبھىسىزكى، بىز (نۇھنىڭ قەۋمى ئاد، سەمۇد ۋە لۇتنىڭ قەۋمى قاتارلىق) ئىلگىرىكى ئۈممەتلەرنى ھالاك قىلغاندىن كېيىن، كىشىلەر (يەنى ئىسرائىل ئەۋلادى)نىڭ دىللىرىغا (ھەقىقەتنى كۆرىدىغان) نۇر بېرىپ، ئۇلارغا ھىدايەت ۋە رەھمەت قىلدۇق، ئۇلار ۋەز - نەسىھەت ئالسۇن دەپ، مۇساغا كىتابنى (يەنى تەۋراتنى) بەردۇق﴾[2].

* * * * * * *

وَإِذْ قَالَ مُوسَىٰ لِقَوْمِهِۦ يَٰقَوْمِ إِنَّكُمْ ظَلَمْتُمْ أَنفُسَكُم بِٱتِّخَاذِكُمُ ٱلْعِجْلَ فَتُوبُوٓا۟ إِلَىٰ بَارِئِكُمْ فَٱقْتُلُوٓا۟ أَنفُسَكُمْ ذَٰلِكُمْ خَيْرٌ لَّكُمْ عِندَ بَارِئِكُمْ فَتَابَ عَلَيْكُمْ ۚ إِنَّهُۥ هُوَ ٱلتَّوَّابُ ٱلرَّحِيمُ ﴿٥٤﴾

***ئۆز ۋاقتىدا مۇسا ئۆز قەۋمىگە: «ئى قەۋمىم! سىلەر موزاينى مەبۇد قىلىپ، ھەقىقەتەن ئۆزەڭلارغا زۇلۇم قىلدىڭلار، ياراتقۇچىڭلارغا تەۋبە قىلىڭلار، موزايغا چوقۇنمىغانلار چوقۇنغانلارنى ئۆلتۈرسۇن» دېدى. مۇنداق قىلىش ياراتقۇچىڭلارنىڭ دەرگاھىدا سىلەر ئۈچۈن ياخشىدۇر. الله تەۋبەڭلارنى قوبۇل قىلدى. الله تەۋبىنى ھەقىقەتەن بەكمۇ قوبۇل قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر﴿54﴾.***

## ئىسرائىل ئەۋلادىنىڭ تەۋبىسىنىڭ بىر - بىرىنى ئۆلتۈرۈش بولغانلىقى توغرىسىدا

(ئۆزلىرىنى ئۆلتۈرۈپ تەۋبە قىلىشى) الله تائالانىڭ ئىسرائىل ئەۋلادلىرىغا ئۇلارنىڭ موزايغا ئىبادەت قىلىپ ئۆتكۈزۈپ سالغان گۇناھىدىن پاكلىنىشى ئۈچۈن بەرگەن تەۋبە قىلىش ئۇسۇلىدۇر. بۇ ئايەت ھەققىدە ھەسەنبەسرى مۇنداق دەيدۇ: ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ موزايغا ئىبادەت قىلىشى دىللىرىغا كەچكەن ۋاقتىدا مۇسا ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا يۇقىرىدىكى سۆزنى قىلغان (شۇنىڭ بىلەن ئۇلار گۇناھلىرىنى تونۇپ يەتكەن) الله تائالا ئۇلارنىڭ گۇناھلىرىنى تونىغانلىقى توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇلار (موزايغا چوقۇنغانلىقلىرىغا) پۇشايمان قىلغان ۋە راست ئازغانلىقلىرىنى چۈشەنگەن چاغدا: «ئەگەر پەرۋەردىگارىمىز بىزگە رەھىم قىلمىسا ۋە مەغپىرەت قىلمىسا، بىز ئەلۋەتتە زىيان تارتقۇچىلاردىن بولىمىز» دېدى﴾[3].

ئەبۇئالىيە، سەئىد ئىبنى جۇبەير ۋە رەبىيئ ئىبنى ئەنەسلەر الله تائالانىڭ **﴿مۇنداق قىلىش ياراتقۇچىڭلارنىڭ دەرگاھىدا سىلەر ئۈچۈن ياخشىدۇر﴾** دېگەن ئايىتى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: يەنى سىلەر ياراتقۇچىڭلارغا تەۋبە قىلىڭلار.

ئىبنى كەسىر مۇنداق دېدى: «الله تائالانىڭ **﴿ياراتقۇچىڭلارغا﴾** دېگەن ئايىتى ئۇلارنىڭ ئۆتكۈزگەن گۇناھىنىڭ ناھايىتى چوڭ ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. بۇنىڭ مەنىسى: سىلەر سىلەرنى

[1] سۈرە ئەئراف 138 - ئايەت.
[2] سۈرە قەسەس 43 - ئايەت.
[3] سۈرە ئەئراف 149 - ئايەت

ياراتقان زاتقا تەۋبە قىلىڭلار. چۈنكى، ئۇ زاتتىن باشقا بىر نەرسىگە ئىبادەت قىلدىڭلار، دېگەنلىكتۇر.

نەسەئى، ئىبنى جەرىر، ئىبنى ئەبۇھاتەم قاتارلىقلار يۇقىرىدىكى ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ئۇلارنىڭ تەۋبىسى ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ھەر بىر كىشى ئاتىسى بولامدۇ ياكى بالىسى بولامدۇ ئۆزىنىڭ ئالدىغا يولۇققان كىشىنى قىلىچ بىلەن ئۆلتۈرۈش ئارقىلىق بولىدۇ. ئۆلتۈرۈشكە ئۇرۇنغا كىمنىڭ ئۆلتۈرۈلۈپ كېتىشى نەزەرگە ئېلىنمايدۇ. شۇلار مۇسا ۋە ھارۇن ئەلەيھىسسالامدىن يوشۇرۇن قىلغان. لېكىن، الله بىلىپ تورغان گۇناھلىرىدىن تەۋبە قىلدى. ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ گۇناھلىرىنى ئىقرار قىلدى. الله ئۇلارنى ئۆزلىرىنى ئۆلتۈرۈشكە بۇيرۇغان ئىشنى قىلدى. چۈنكى، الله ئۆلتۈرگۈچىنىڭ ۋە ئۆلتۈرۈلگۈچىنىڭ گۇناھىنى كەچۈردى.

ئىبنى جەرىر ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مۇسا ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ ئۈممىتىگە مۇنداق دېدى: ﴿**ياراتقۇچىڭلارغا تەۋبە قىلىڭلار، مۇزايىغا چوقۇنمىغانلار چوقۇنغانلارنى ئۆلتۈرسۇن**» دېدى. **مۇنداق قىلىش ياراتقۇچىڭلارنىڭ دەرگاھىدا سىلەر ئۈچۈن ياخشىدۇر. الله تەۋبەڭلارنى قوبۇل قىلدى. الله تەۋبىنى ھەقىقەتەن بەكمۇ قوبۇل قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر**﴾ يەنى مۇسا ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ قەۋمىنى الله تائالانىڭ بۇيرۇقى بىلەن ئۆزلىرىنى ئۆلتۈرۈشكە بۇيرۇدى. مۇزايىغا ئىبادەت قىلغانلارنى ئولتۈرۈشقا، مۇزايىغا ئىبادەت قىلمىغانلارنى ئۇرە تۇرۇشقا بۇيرۇدى. ئاندىن ئۇلار (مۇزايىغا ئىبادەت قىلمىغانلار) قولىلىرىغا چوڭ ـ چوڭ پىچاقلارنى ئېلىشتى، ئۇلارنىڭ ھەممىسىنى قاتتىق بىر قاراڭغۇلۇق قاپلاپ كەتتى. ئاندىن بىرسى يەنە بىرسىنى ئۆلتۈرۈشكە باشلىدى. ئۇلاردىن قاراڭغۇلۇق كۆتۈرۈلگەندە ئاللىقاچان يەتمىش مىڭ كىشى ئۆلۈپ تۈگىگەن ئىدى. ئۆزلىرىنىڭ ئىچىدىن ئۆلتۈرۈلگەنلەرنىڭ ۋە ساق قالغانلارنىڭ تەۋبىسى قوبۇل قىلىندى.

* * * * * * *

وَإِذۡ قُلۡتُمۡ يَٰمُوسَىٰ لَن نُّؤۡمِنَ لَكَ حَتَّىٰ نَرَى ٱللَّهَ جَهۡرَةٗ فَأَخَذَتۡكُمُ ٱلصَّٰعِقَةُ وَأَنتُمۡ تَنظُرُونَ

﴿٥٥﴾ ثُمَّ بَعَثۡنَٰكُم مِّنۢ بَعۡدِ مَوۡتِكُمۡ لَعَلَّكُمۡ تَشۡكُرُونَ ﴿٥٦﴾

*ئۆز ۋاقتىدا : «ئى مۇسا! الله نى ئوپئوچۇق كۆرمىگىچە ساڭا ھەرگىز ئىشەنمەيمىز» دېدىڭلار ـ دە، (سىلەرگە نازىل بولغان ئازابنى) كۆرۈپ تۇرغىنىڭلاردا سىلەرنى چاقماق سوقتى﴿55﴾. ئاندىن كېيىن، سىلەرنى شۈكۈر قىلسۇن، دەپ ئۆلگىنىڭلاردىن كېيىن قايتا تىرىلدۈردۇق﴿56﴾.*

## ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ياخشىلىرىنىڭ ﷲ تائالانى كۆرۈشنى تەلەپ قىلغانلىقى، ﷲ تائالانىڭ ئۇلارنى ئۆلتۈرۈپ قايتا تىرىلدۈرگەنلىكى توغرىسىدا

ئىبنى جەرىر ﷲ تائالانىڭ يۇقىرىدىكى ئايىتى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ، ﷲ مۇنداق دەيدۇ: سىلەر مېنى ئوچۇق ئاشكارا كۆرۈشنى يەنى سىلەرگە ۋە باشقىلارغا ھەرگىز مۇمكىن بولمايدىغان ئىشنى تەلەپ قىلغان ۋاقتىڭلاردا (سىلەرنى چاقماق سوقۇپ ئۆلتۈردى) چاقماق سوقۇپ (ئۆلتۈرگەندىن) كېيىن سىلەرنى قايتا تىرىلدۈرۈشتىن ئىبارەت سىلەرگە بولغان نېمىتىمنى ئەسلەڭلار.

ئىبنى ئابباس ﷲ تائالانىڭ: ﴿«ئى مۇسا! ﷲ نى ئوپئوچۇق كۆرمىگىچە ساڭا ھەرگىز ئىشەنمەيمىز» دېدىڭلار - دە،﴾ دېگەن ئايىتى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: ﷲ نى ئاشكارا كۆرمىگىچە ئىشەنمەيمىز.

ئۇرۋە ئىبنى رۇۋەيم ﷲ تائالانىڭ ﴿(سىلەرگە نازىل بولغان ئازابنى) كۆرۈپ تۇرغىنىڭلاردا سىلەرنى چاقماق سوقتى﴾ دېگەن ئايىتى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: ئۇلارنىڭ بەزىسىنى چاقماق سوقۇۋەتتى. بەزىسى قاراپ تۇردى. ئاندىن يەنە چاقماق سوقۇپ (ئۆلۈپ كەتكەنلەر) تىرىلدۈرۈلدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلارغا قاراپ تۇرغانلارنى چاقماق سوقتى.

سۇددى ﷲ تائالانىڭ يۇقىرىقى ئايىتى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئۆلدى. ئاندىن مۇسا ئەلەيھىسسالام يىغلاپ تۇرۇپ ﷲ تائالاغا مۇنداق دەپ دۇئا قىلدى: ئى پەرۋەردىگارىم! سەن ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ ياخشىلىرىنى يوقىتىۋەتتىڭ، مەن ئۇلارنىڭ يېنىغا بارغىنىمدا نېمە دەيمەن؟ دەپ ئارقىدىن يەنە مۇنداق دېدى: ﴿پەرۋەردىگارىم! خالىغان بولساڭ ئۇلارنى ۋە مېنى بۇرۇنلا ھالاك قىلغان بولاتتىڭ. ئارىمىزدىكى ئەخمەقلەرنىڭ قىلمىشى تۈپەيلىدىن بىزنى ھالاك قىلامسەن؟﴾[1] ﷲ مۇسا ئەلەيھىسسالامغا يوقىتىۋېتىلگەن 70 ئادەمنىڭ كىشىنىڭ موزايغا ئىبادەت قىلغان كىشىلەر ئىكەنلىكىنى ۋەھيى قىلدى. ئاندىن ﷲ ئۇلارنى تىرىلدۈردى. ئۇلار بىرسىنىڭ ئارقىسىدىن بىرسى تىرىلىپ قوپتى. ئۇلارنىڭ بەزىسى بەزىسىنىڭ قانداق تىرىلگەنلىكىنى كۆرۈپ تۇردى. بۇ ﷲ تائالانىڭ ﴿ئاندىن كېيىن، سىلەرنى شۈكۈر قىلسۇن، دەپ ئۆلگىنىڭلاردىن كېيىن قايتا تىرىلدۈردۇق﴾ دېگەن ئايىتىنىڭ مەزمۇنىدۇر.

رەبىيئ ئىبنى ئەنەس مۇنداق دېدى: ئۇلارنىڭ ئۆلگەنلىكى ئۇلار ئۈچۈن بىرىلگەن بىر جازا بولۇپ، ئۆزلىرىنىڭ قالغان ئۆمرىنى ياشىشى ئۈچۈن ئۆلگەندىن كېيىن قايتىدىن تىرىلدۈرۈلدى. قەتادە بۇ ھەقتە رەبىئگە ئوخشاش دېدى.

ئابدۇراھمان ئىبنى زەيد ئىبنى ئەسلەم بۇ ئايەتنىڭ مەزمۇنى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: مۇسا ئەلەيھىسسالام تەۋرات يېزىلغان تاختاينى ئۆزىنىڭ پەرۋەردىگارىنىڭ يېنىدىن ئېلىپ قايتىپ كەلگەندە، ئۇلارنى موزايغا ئىبادەت قىلغۇاتقان ھالەتتە كۆردى. ئاندىن ئۇلارنى ئۆزلىرىنى ئۆلتۈرۈشكە بۇيرۇدى. ئۇلار شۇنداق قىلدى. شۇنىڭ ئۈچۈن ﷲ ئۇلارنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلدى. ئاندىن ئۇلارغا مۇنداق دېدى: بۇ تاختايلارغا ﷲ تائالانىڭ كىتابى (تەۋرات) يېزىلغاندۇر. بۇ كىتابتا سىلەر قىلىشقا بۇيرۇلغان ئىشلار ۋە قىلماسلىققا تېگىشلىك ئىشلارنىڭ ھەممىسى باردۇر. ئۇلار: (مۇساغا) سېنىڭ بۇ سۆزۈڭنى كىم قوبۇل قىلىدۇ؟ بىز ﷲ نى ئوچۇق - ئاشكارا كۆرمىگىچە ھەرگىز ئىشەنمەيمىز. (سېنىڭ سۆزۈڭنى

---

[1] سۈرە ئەئراف 155 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

قوبۇل قىلمايمىز) دېدى. (مۇسا) ئۇلارغا مۇنداق دېدى: بۇ ماڭا بېرىلگەن كىتاب، سىلەر بۇنى قوبۇل قىلىڭلار. (ئۇلار) ئۇنىڭغا: ئى مۇسا! نېمە ئۈچۈن الله ساڭا سۆزلىگەندەك بىزگىمۇ سۆزلىمەيدۇ» دېدى. (ئابدۇراھمان بۇ سۆزىگە ئىسپات قىلىش ئۈچۈن) الله تائالانىڭ تۆۋەندىكى ئايىتىنى ئوقۇدى: **﴿ئى مۇسا! الله نى ئوپئوچۇق كۆرمىگىچە ساڭا ھەرگىز ئىشەنمەيمىز﴾**.

ئابدۇراھمان سۆزىنى داۋاملاشتۇرۇپ مۇنداق دەيدۇ: ئۇلارغا الله تەرەپتىن غەزەپ كەلدى. تەۋبىدىن كېيىن ئۇلارنى بىر چاقماقنىڭ سوقىشىدىن ئىبارەت ئازاب كەلدى، ئۇلارنى چاقماق سوقتى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئۆلدى. ئاندىن الله ئۇلارنى قايتا تىرىلدۈردى. ئۇ بۇ سۆزىگە ئىسپات كەلتۈرۈپ، الله تائالانىڭ بۇ ئايىتىنى ئوقۇدى: **﴿ئاندىن كېيىن، سىلەرنى شۈكۈر قىلسۇن، دەپ ئۆلگىنىڭلاردىن كېيىن قايتا تىرىلدۈردۇق﴾**.

ئاندىن مۇسا ئۇلارغا الله تائالانىڭ كىتابىغا ئەگىشىڭلار دېدى. ئۇلار: ياق دەپ جاۋاب بەردى. مۇسا (ئۇلارغا): سىلەرگە نېمە بولدى؟ دەپ سورىدى. ئۇلار: بىز ئۆلتۈرۈلۈپ ئاندىن تىرىلدۈرۈلدۇق دەپ جاۋاب بەردى. مۇسا (قايتىدىن) الله تائالانىڭ كىتابىغا ئەگىشىڭلار (يەنى قوبۇل قىلىڭلار) دېدى. ئۇلار ياق دەپ جاۋاب بەردى. شۇنىڭ بىلەن الله تائالا پەرىشتىلەرنى تاغنى قومۇرۇپ ئۇلارنىڭ ئۈستىگە تاشلاشقا ئەۋەتتى. بۇ كەلتۈرۈلگەن سۆزنىڭ مەزمۇنى: ئۇلار تىرىلدۈرۈلۈپ بولغاندىن كېيىن (مۇسا ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن دىنغا ئەگىشىشكە) چاقىرىلغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ.

ئۇلارنىڭ قاچان چاقىرىلغانلىقى توغرىسىدا ماۋەردى مۇنداق ئىككى خىل كۆز قاراشنى سۆزلەپ بەردى. بىرىنچىسى؛ ئۇلار (ئۆلۈش ۋە تىرىلىشنى) ئۆز كۆزى بىلەن كۆرۈپ، (مۇساغا) ئىشىنىشكە مەجبۇر بولغانغا قەدەر، ئۇلاردىن (مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنىغا ئىشىنىش) كۆتۈرۈلۈپ كەتكەن (يەنى ئۇلار شۇ ۋاقىت ئىچىدىلا ئىشىنىشكە چاقىرىلمىغان). ئىككىنچىسى؛ ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ئەقىل ھۇشى جايىدا (ئۆلمىگەن) كىشى ئەمەل ئىبادەتسىز قالمىسۇن دەپ ئۇلار (شۇ دىنغا ئىشىنىشكە) چاقىرىلغان ھالىتىدە قالدى. (شۇ ۋاقىتنىڭ ئىچىدە مۇسانىڭ دىنىغا ئىشىنىش كۆتۈرۈلۈپ كەتمىگەن).

قۇرتۇبى مۇنداق دەيدۇ: «توغرىسى ئىككىنچىسىدۇر. چۈنكى، ئىسرائىل ئەۋلادلىرى (ھاياتىدا) نۇرغۇنلىغان ئادەتتىن تاشقىرى چوڭ ئىشلارنى ئۆز كۆزلىرى بىلەن كۆردى. ئۇلار شۇ ئىشلارنى كۆرگەن ۋاقتىدىمۇ (دىنغا ئەگىشىش) كۆتۈرۈلۈپ كەتمىگەنىدى.

* * * * * * *

وَظَلَّلۡنَا عَلَيۡكُمُ ٱلۡغَمَامَ وَأَنزَلۡنَا عَلَيۡكُمُ ٱلۡمَنَّ وَٱلسَّلۡوَىٰۖ كُلُواْ مِن طَيِّبَٰتِ مَا رَزَقۡنَٰكُمۡۖ وَمَا ظَلَمُونَا وَلَٰكِن كَانُوٓاْ أَنفُسَهُمۡ يَظۡلِمُونَ ﴿٥٧﴾

***سىلەرگە بۇلۇتنى سايىۋەن قىلىپ بەردۇق، سىلەرگە تەرەنجىبىن بىلەن بۆدۈنىنى چۈشۈرۈپ بەردۇق. (بىز سىلەرگە) «رىزىق قىلىپ بەرگەن پاك، شېرىن نەرسىلەردىن يەپ ـ ئىچىڭلار» (دېدۇق). ئۇلار (نېمەتلىرىمىزگە ناشۈكۈرلۈق قىلىش بىلەن) بىزگە ئەمەس، پەقەت ئۆزلىرىگىلا زۇلۇم قىلدى***﴿57﴾.

## ئىسرائىل ئەۋلادىغا بۇلۇت بىلەن سايە قىلىپ بەرگەنلىكى ۋە تەرەنجىبىن بىلەن بۆدۈنىنى چۈشۈرۈپ بەرگەنلىكى توغرىسىدا

يۇقىرىدا الله تائالا ئۇلارغا كەلگەن ئازابتىن توسۇپ قالغانلىقىنى بايان قىلىپ بولۇپ، (بۇ يەردە) ئۇلارغا تولۇق بەرگەن نېمەتلەرنى ئەسلىتىشكە باشلاپ مۇنداق دېدى: ﴿**سىلەرگە بۇلۇتنى سايىۋەن قىلىپ بەردۇق**﴾ يەنى ئۇلار تەي دېگەن يەردە قۇياشنىڭ ئىسسىقلىقىدىن ساقلىنىش ئۈچۈن ئاق بۇلۇت بىلەن سايىلاندى.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ھەسەن ۋە قەتادە قاتارلىقلار مۇنداق دېدى: بۇ بەدرىيە دېگەن يەردە بولغان ئىش، كۈننىڭ ھارارىتىدىن ساقلاش ئۈچۈن الله ئۇلارغا بولۇتنى سايە قىلىپ بەردى.

ئەلى ئىبنى ئەبۇتەلھە ﴿**سىلەرگە تەرەنجىبىننى چۈشۈرۈپ بەردۇق**﴾ دېگەن ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: تەرەنجىبىن ئۇلارغا دەرەخنىڭ ئۈستىگە چۈشەتتى. ئۇلار ئەتتىگەندە چىقىپ ئۇنىڭدىن خالىغىنىچە يەيتتى. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە قەتادە مۇنداق دەيدۇ: سۈتتىن ئاق، ھەسەلدىن تاتلىق تەرەنجىبىن ئۇلارنىڭ مەھەللىرىگە تاڭ يورۇغاندىن باشلاپ كۈن چىققۇچە قار ياغقاندەك چۈشەتتى. ئۇلارنىڭ ھەر بىرسى ئۇنىڭدىن شۇ كۈندە يەتكۈدەك ئالاتتى. ئۇنىڭدىن جىق ئېلىپ قالسا، بۇزۇلۇپ قېلىپ ھېچ نەرسە قالمايتتى. ئالتىنچى كۈنگە كەلگەندە، بىراقلا ئالتىنچى ۋە يەتتىنچى كۈنگە يەتكۈدەك ئېلىۋالاتتى. چۈنكى، يەتتىنچى كۈنى (ئۇلارنىڭ) دەم ئېلىش كۈنى ئىدى. ئۇ كۈنى ھېچ قايسىسى ئۆزىنى قامداش، تۇرمۇش كەرچۈرۈش ئۈچۈن ھەرىكەت قىلمايدىغان بىر كۈن ئىدى. بۆدۈنىمۇ ھەر كۈنى تەرەنجىبىنگە ئوخشاش ئۆزلىرىگە يەتكۈدەك بوغۇزلىناتتى، ئۇنىڭدىن ئارتۇق بولۇپ قالسا، بۇزۇلۇپ قېلىپ ھېچ نەرسە قالمايتتى ئالتىنچى كۈنگە كەلگەندە بىراقلا ئالتىنچى ۋە يەتتىنچى كۈنگە يەتكۈدەك بوغۇزلىۋالاتتى، چۈنكى، يەتتىنچى كۈنى ئۇلارنىڭ دەم ئېلىش كۈنى ئىدى. ﴿(ئۇلارغا ئېيتتۇقكى) «سىلەر بىز رىزىقلاندۇرغان لەززەتلىك نەرسىلەردىن يەڭلار». (ئۇلار بۇ ئۇلۇغ نېمەتلەرگە ناشكۇرلۇق قىلىش بىلەن) بىزگە زىيان سالغىنى يوق، (ئۆزلىرىنى الله تائالانىڭ ئازابىغا دۇچار قىلىشلىرى بىلەن) ئۆزلىرىگە ئۆزلىرى زۇلۇم سالدى﴾[1] بىز ئۇلارغا رىزىق قىلىپ بەرگەن نەرسىدىن يېيىشكە ۋە ئىبادەت قىلىشقا بۇيرۇدۇق. ئۇلار (الله تائالانىڭ بارلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدىغان) ئوچۇق پاكىتلارنى ۋە ئاشكارا مۆجىزىلەرنى ۋە ئادەتتىن تاشقىرى بولۇۋاتقان ئىشلارنى كۆرۈپ تۇرۇپ (الله تائالانىڭ بۇيرۇقىغا) قارشىلىق قىلىپ ۋە ئۇنىڭغا كاپىر بولۇپ ئۆزلىرىگە ئۆزلىرى زۇلۇم قىلدى.

---

[1] سۈرە ئەئراف 160 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

## باشقا پەيغەمبەرلەرنىڭ ساھابىلىرىدىن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرىنىڭ ئارتۇق ئىكەنلىكى توغرىسىدا

ساھابىلارنىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە قىلغان سەپەرلىرىدە ۋە جەڭ مەيدانلىرىدا تارتقان جاپا مۇشەققەتلىرىگە سەۋر قىلىپ تەۋرەنمەي تۇرغانلىقى قاتارلىق جەھەتلەردىن باشقا پەيغەمبەرلەرنىڭ ساھابىلىرىغا قارىغاندا ئارتۇقچىلىقى گەۋدىلىنىپ تۇرىدۇ. مەسىلەن كۈننىڭ قاتتىق قىززىپ كەتكەن ۋاقتىدا بولغان تەبۇك ئۇرۇشىدىمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا شۇنداق قولاي تۇرۇقلۇق (باشقا پەيغەمبەرلەرنىڭ ساھابىلىرى سورىغاندەك) ئادەتتىن تاشقىرى ئىشلاردىن بىرنىمۇ تەلەپ قىلمىدى، لېكىن ئۇلارنى ئاچلىق بەك قىيناۋاتقاندا ئۆزلىرىدە قالغان ئازغىنا ئوزۇقلۇقنى يىغىپ كېلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن شۇنى بەرىكەتلىك قىلىپ بېرىشىنى سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام اللە تائالاغا دۇئا قىلدى. ئاندىن ئۇلارنى (ھەر بىرى) ئۆزلىرىنىڭ قاچىلىرىنى ئېلىۋېلىشقا بۇيرۇدى. شۇنىڭدەك سۇغا ئېھتىياجى چۈشكەندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام اللە دىن سورىدى. ئاندىن بىر بۇلۇت كېلىپ ئۇلارغا يامغۇر ياغدۇرۇپ بەردى. سۇدىن ھەممىسى قانغۇچە ئىچتى. تۆگىلىرىنىمۇ سۇغاردى ۋە قاچىلىرىنىمۇ توشقۇزۇپ سۇ ئېلىۋالدى. ئاندىن بۇلۇتقا قارىۋىدى، بۇلۇتنىڭ ئۇلار تۇرۇۋاتقان يەردىن باشقا بىر يەرگە يامغۇر ياغدۇرمىغانلىقىنى كۆردى. بۇ ھەممە ئىشلار اللە تائالانىڭ تەقدىرىگە باغلىنىشلىق ئىكەنلىكىنىڭ چوڭ دەلىلدۇر.

* * * * * * *

وَإِذْ قُلْنَا ٱدْخُلُوا۟ هَٰذِهِ ٱلْقَرْيَةَ فَكُلُوا۟ مِنْهَا حَيْثُ شِئْتُمْ رَغَدًا وَٱدْخُلُوا۟ ٱلْبَابَ سُجَّدًا
وَقُولُوا۟ حِطَّةٌ نَّغْفِرْ لَكُمْ خَطَٰيَٰكُمْ ۚ وَسَنَزِيدُ ٱلْمُحْسِنِينَ ﴿٥٨﴾ فَبَدَّلَ ٱلَّذِينَ ظَلَمُوا۟ قَوْلًا غَيْرَ
ٱلَّذِى قِيلَ لَهُمْ فَأَنزَلْنَا عَلَى ٱلَّذِينَ ظَلَمُوا۟ رِجْزًا مِّنَ ٱلسَّمَآءِ بِمَا كَانُوا۟ يَفْسُقُونَ ﴿٥٩﴾

*ئۆز ۋاقتىدا (مۇسا ئارقىلىق ئەجدادلىرىڭلارغا): «بۇ شەھەرگە (يەنى بەيتۇلمۇقەددەسكە) كىرىڭلار، ئۇ يەردە خالىغىنىڭلارچە كەڭتاشا يەپ ـ ئىچىڭلار، (بەيتۇلمۇقەددەس دەرۋازىسىدىن (شۈكۈر قىلىش يۈزىسىدىن) سەجدە قىلغان ھالدا كىرىڭلار، (پەرۋەردىگارىمىز گۇناھلىرىمىزنى كەچۈرگىن دەڭلار، گۇناھىڭلارنى مەغپىرەت قىلىمىز، ياخشىلارغا تېخىمۇ ئارتۇق ساۋاب بېرىمىز» دېدۇق*[58]*. زۇلۇم قىلغۇچىلار ئۆزلىرىگە سۆزلەنگەن سۆزنى باشقا سۆزگە ئۆزگەرتىۋەتتى، زۇلۇم قىلغۇچىلار يولدىن چىققانلىقلىرى (يەنى اللە تائالاغا ئاسىيلىق قىلغانلىقلىرى) ئۈچۈن، ئۇلارغا ئاسماندىن ئازاب چۈشۈردۇق*[59].

## ﷲ تائالا بەيتۇلمۇقەددەسنى يەھۇدىيلارغا فەتھى قىلىپ بەرگەندىن كېيىن ئۇلارنىڭ ﷲ تائالاغا شۈكۈر قىلىشىنىڭ ئورنىغا بۇزغۇنچىلىق قىلغانلىقى توغرىسىدا

ئۇلار مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەمراھلىقىدا مىسىردىن كەلگەندە بەيتۇلمۇقەددەسكە كىرىپ، ئۇنىڭ ئىچىدىكى كاپىرلار بىلەن ئۇرۇش قىلىشقا بۇيرۇلدى. ئۇلار ئۇرۇش قىلىشتىن قورقۇپ، كاپىرلار بىلەن ئۇرۇشقىلى ئۇنىمىدى. ﷲ ئۇلارنى ئېزىقتۇرۇش ئارقىلىق جازالىدى. كىرىشكە بۇيرۇلغان زېمىننى بەيتۇلمۇقەددەس ئەمەس بەلكى ئەرىھا دېگەنلەرمۇ بار. بۇ سۆز ئىبنى ئاббاس ۋە ئابدۇراھمان ئىبنى زەيد قاتارلىقلاردىن رىۋايەت قىلىنىدى. بۇ ۋەقەلىك (يەنى بەيتۇلمۇقەددەسنى ياكى ئەرىھا دېگەن يەرنى ئېچىشى) ئۇلارنىڭ (يەھۇدىيلار) 40 يىل ئېزىقىپ يۈرۈپ كېيىن يۇشە ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە چىققاندىن كېيىن بولغان ﷲ تائالا ئۇلارغا شەھەرنى جۈمە كۈنى كەچ ۋاقتى بىلەن فەتھى قىلىپ بەردى. شەھەرنى ئېلىۋالسۇن دەپ شۇ كۈنى كۈننى بىر ئاز توختىتىپ بەردى. ئۇلار شەھەرنى قولغا ئالغان ۋاقىتتا (يەنى شەھەرنى ئېلىش ئۈچۈن بولۇنغان بۇ ئۇرۇشتا) ﷲ تائالانىڭ ئۇلارغا ئاتا قىلغان نۇسرىتىگە، ئۇلارغا شەھەرلەرنى قولغا قايتۇرۇپ بەرگەن ۋە ئۇلارنى ئېزىپ يۈرۈشتىن ۋە گۇمراھلىقتىن قۇتقۇزغانلىقىغا ﷲ تائالاغا شۈكۈر قىلىش يۈزىدىن شەھەرنىڭ ئىشىكىدىن كەمتەرلىك بىلەن سەجدە قىلغان ھالدا كىرىشكە بۇيرۇلسا، ئۇلار بۇ بۇيرۇققا خىلاپلىق قىلدى، (يەنى بېشىنى ئېگىز كۆتۈرۈپ غادىيىپ كىردى).

ﷲ تائالانىڭ ﴿(پەرۋەردىگارىمىز) گۇناھلىرىمىزنى كەچۈرگىن دەڭلار﴾ دېگەن ئايىتى توغرىسىدا ئىبنى ئاббاس مۇنداق دەيدۇ: «گۇناھىڭلارغا مەغپىرەت تىلەڭلار» بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ھەسەن ۋە قەتادە قاتارلىقلار مۇنداق دەيدۇ: «(ئۇلار مۇنداق دەيدۇ) بىزنىڭ كەمچىلىكلىرىمىزنى كەچۈرگىن.

﴿گۇناھىڭلارنى مەغپىرەت قىلىمىز، ياخشىلارغا تېخىمۇ ئارتۇق ساۋاب بېرىمىز﴾ يەنى سىلەر بىز بۇيرۇغان ئىشلارنى قىلساڭلار، بىز سىلەرنىڭ ئۆتكۈزگەن گۇناھىڭلارنى، كەمچىلىكلىرىڭلارنى كەچۈرۈپ، ياخشىلىقلارنى نەچچە ھەسسە كۆپەيتىپ بېرىمىز.

ﷲ تائالا نەسىر سۈرىسىدە دېگەندەك؛ شەھەر فەتھى بولغاندا ئۇلار ﷲ تائالاغا سۆز ۋە ھەرىكىتى بىلەن بويسۇنۇشقا، گۇناھلىرىنى تونۇپ، ئۇنى كەچۈرۈشنى سوراشقا ۋە ﷲ تائالانىڭ ئۇلارغا بەرگەن نېمىتىگە شۈكرى ئېيتىشقا ﷲ تائالانىڭ دەرگاھىدا ياخشى بولىدىغان ئىشقا ئۇندەشكە بۇيرۇلدى. ﷲ نەسىر سۈرىسىدە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ﷲ نىڭ ياردىمى ۋە غەلىبىسى كەلگەن ۋە ﷲ نىڭ دىنىغا كىشىلەرنىڭ توپ ـ توپ بولۇپ كىرگەنلىكىنى كۆرگىنىڭدە، رەببىڭگە تەسبىھ ئېيتقىن، ھەمدى ئېيتقىن ۋە ئۇنىڭدىن مەغپىرەت تىلىگىن. ﷲ ھەقىقەتەن تەۋبىنى بەك قوبۇل قىلغۇچىدۇر﴾[1].

﴿زۇلۇم قىلغۇچىلار ئۆزلىرىگە سۆزلەنگەن سۆزنى باشقا سۆزگە ئۆزگەرتىۋەتتى﴾ دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىمام بۇخارى ئەبۇھۇرەيرىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئىسرائىل ئەۋلادىغا سىلەر ئىشىكتىن (ﷲ تائالانىڭ سىلەرگە بەرگەن نېمىتىگە) شۈكۈر قىلىش يۈزىدىن سەجدە قىلغان ھالدا، بىزنىڭ گۇناھلىرىمىزنى كەچۈرگىن دەڭلار، دەپ بۇيرۇلسا. ئۇلار (ئىشىكتىن) ساغرىسىنى يەرگە سۈركەپ كەينىچىلاپ كىرىپ دېيىشكە بۇيرۇلغان سۆزنى

---

[1] سۈرە نەسىر 1 ـــ 3 ئايەتكىچە.

ئالماشتۇرۇپ ”ئارپىنىڭ دېنى“ دېدى. ئۇلار اللہ تائالانىڭ بۇيرۇقلىرىغا بويسۇنمىغانلىقى ئۈچۈن اللہ ئۇزىنىڭ ئازابىنى ئۇلارغا چۈشۈرۈپ مۇنداق دەيدۇ: **﴿زۇلۇم قىلغۇچىلار يولدىن چىققانلىقلىرى (يەنى اللہ تائالاغا ئاسىيلىق قىلغانلىقلىرى) ئۈچۈن، ئۇلارغا ئاسماندىن ئازاب چۈشۈردۇق﴾**.

زەھھاك ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «قۇرئاندىكى ”رجز“ دېگەن سۆز ئازاب دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ». ئىبنى ئەبۇھاتەم سەئىد ئىبنى مالىك ئۇسامە ئىبنى سابىت قاتارلىقلاردىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىدۇ: «تاۋۇن دېگەن (رجز) دۇر يەنى سىلەردىن ئىلگىرى ئۆتكەن كىشىلەرگە بېرىلگەن بىر تۈرلۈك ئازابتۇر».

* * * * * * *

۞ وَإِذِ ٱسۡتَسۡقَىٰ مُوسَىٰ لِقَوۡمِهِۦ فَقُلۡنَا ٱضۡرِب بِّعَصَاكَ ٱلۡحَجَرَ ۖ فَٱنفَجَرَتۡ مِنۡهُ ٱثۡنَتَا عَشۡرَةَ عَيۡنًا ۖ قَدۡ عَلِمَ كُلُّ أُنَاسٖ مَّشۡرَبَهُمۡ ۖ كُلُواْ وَٱشۡرَبُواْ مِن رِّزۡقِ ٱللَّهِ وَلَا تَعۡثَوۡاْ فِي ٱلۡأَرۡضِ مُفۡسِدِينَ ﴿٦٠﴾

*ئۆز ۋاقتىدا، مۇسا ئۆز قەۋمى ئۈچۈن سۇ تەلەپ قىلغان ئىدى، بىز ئۇنىڭغا: «ھاساڭ بىلەن تاشنى ئۇرغىن» دېدۇق. تاشتىن 12 بۇلاق ئېتىلىپ چىقتى، ھەممە ئادەم (يەنى قەبىلە) ئۆزىنىڭ سۇ ئىچىدىغان ئورنىنى بىلدى، (ئۇلارغا) «اللہ بەرگەن رىزىقتىن يەڭلار ۋە ئىچىڭلار، يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلماڭلار» (دېدۇق)* ﴿60﴾.

## ئون ئىككى بۇلاقنىڭ ئېتىلىپ چىقىشى توغرىسىدا

ئىبنى ئابباس تاشتىن بۇلاقنىڭ ئېتىلىپ چىققانلىقى توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: «ئۇلارنىڭ يېنىدا بىر دانە تۆت بۇرجەكلىك تاش بار ئىدى. مۇسا ئەلەيھىسسالام تاشنى ئۇرۇشقا بۇيرۇلدى. ئاندىن ئۇنى ھاسىسى بىلەن بىرنى ئۇردى. ئاندىن ئۇنىڭ ھەر بىر تەرىپىدە ئۈچتىن بولۇپ جەمئى بۇلاق ئېتىلىپ چىقتى. سۇ ئىچىش ئۈچۈن ھەر بىر قەبىلىگە بىردىن بۇلاقنى كۆرسىتىپ بەردى. ئۇلار بىر ئورۇندىن يەنە بىر ئورۇنغا يۆتكەلگەن ۋاقتىدا شۇ بۇلاقنى يۆتكەلگەن ئىككىنچى ئورۇندىمۇ تاپتى».

* * * * * * *

وَإِذۡ قُلۡتُمۡ يَٰمُوسَىٰ لَن نَّصۡبِرَ عَلَىٰ طَعَامٖ وَٰحِدٖ فَٱدۡعُ لَنَا رَبَّكَ يُخۡرِجۡ لَنَا مِمَّا تُنۢبِتُ ٱلۡأَرۡضُ مِنۢ بَقۡلِهَا وَقِثَّآئِهَا وَفُومِهَا وَعَدَسِهَا وَبَصَلِهَا ۖ قَالَ أَتَسۡتَبۡدِلُونَ ٱلَّذِي هُوَ أَدۡنَىٰ بِٱلَّذِي هُوَ خَيۡرٌ ۚ ٱهۡبِطُواْ مِصۡرٗا فَإِنَّ لَكُم مَّا سَأَلۡتُمۡ ۗ ...

*ئۆز ۋاقتىدا (سىنا چۆلىدە تەرەنجىبىن ۋە بۆدۆنە بىلەنلا ئوزۇقلىنىۋاتقىنىڭلاردا) سىلەر: «ئى مۇسا! بىز بىر خىل يېمەكلىككە چىداپ تۇرالمايمىز، بىز ئۈچۈن پەرۋەردىگارىڭغا دۇئا قىلغىن، بىزگە زېمىننىڭ كۆكتاتلىرىدىن تەرخەمەك، سامساق، يېسمۇق ۋە پىيازلارنى ئۆستۈرۈپ بەرسۇن» دېدىڭلار، مۇسا: «سىلەر ياخشىنى ناچارغا تېگىشمەكچىمسىلەر؟ (يەنى پىياز، سامساق، كۆكتاتنى تەرەنجىبىن*

*بىلەن پۇدۇنىدىن ئارتۇق كۆرەمسىلەر؟) بىرەر شەھەرگە كىرىڭلار، (شۇ يەردە) تىلىگىنىڭلار بار» دېدى...*

## ئۇلارنىڭ تەرەنجىبىن بىلەن پۇدۇنىنىڭ ئورنىغا ئادەتتىكى بىر تاماق سورىغانلىقى توغرىسىدا

ھەسەنبەسرى مۇنداق دېدى: ئۇلار تەرەنجىبىن بىلەن پۇدۇنىنى ئادەتتىكى كۆرۈپ، داۋاملىق ئۇنى يەۋېرىشكە چىداپ تۇرالمىدى. ئۇلار بۇرۇن تەرخەمەك، سامساق، يېسىمۇق ۋە پىياز قاتارلىق كۆكتاتلارنى يەيدىغان كىشىلەر ئىدى. ئۇلار بۇرۇنقى تۇرمۇشىنى سېغىنىپ مۇنداق دېدى: ﴿**بىز بىر خىل يېمەكلىككە چىداپ تۇرالمايمىز، بىز ئۈچۈن پەرۋەردىگارىڭغا دۇئا قىلغىن، بىزگە زېمىننىڭ كۆكتاتلىرىدىن تەرخەمەك، سامساق، يېسىمۇق ۋە پىيازلارنى ئۆستۈرۈپ بەرسۇن»**﴾.

﴿**مۇسا: «سىلەر ياخشىنى ناچارغا تېگىشەمسىلەر؟ دېدى**﴾ يەنى مۇسا ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىڭ تەرەنجىبىن ۋە پۇدۇنىدەك مېزىلىك نەرسىلەر بىلەن ياخشى تۇرمۇش كەچۈرۈۋېتىپ تۇرۇپ ئورنىغا ئادەتتىكى يېمەكلىكلەرنى سورىغانلىقى ئۈچۈن كايىدى ۋە مالامەت قىلدى.

﴿**بىرەر شەھەرگە كىرىڭلار**﴾ يەنى سىلەر قايسى شەھەر بولسۇن بىر شەھەرگە كىرىڭلار. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئابباس ۋە باشقا تەپسىرشۇناس ئالىملار مۇنداق دەيدۇ: «مۇسا ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا سىلەر سورىغان نەرسىلەر تاپىلىقى بولمايدىغان قىممەت نەرسە ئەمەس، بۇ ھەممە شەھەرلەردە بار، قايسى شەھەرگە كىرسەڭلار ئۇنى تاپالايسىلەر، ئۇ ئۆزى ئادەتتە ھەممە شەھەردە كۆپ تېپىلىدىغان نەرسىلەر بولغاچقا ئۇ نەرسىلەرنى الله دىن ئالاھىدە سوراشقا ئەرزىمەيدۇ.

شۇڭا مۇسا ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا مۇنداق دېدى: ﴿**«سىلەر ياخشىنى ناچارغا تېگىشەمسىلەر؟ (يەنى پىياز، سامساق، كۆكتاتنى تەرەنجىبىن بىلەن پۇدۇنىدىن ئارتۇق كۆرەمسىلەر؟) بىرەر شەھەرگە كىرىڭلار، (شۇ يەردە) تىلىگىنىڭلار بار» دېدى**﴾.

* * * * * * *

**...وَضُرِبَتۡ عَلَيۡهِمُ ٱلذِّلَّةُ وَٱلۡمَسۡكَنَةُ وَبَآءُو بِغَضَبٖ مِّنَ ٱللَّهِۗ ذَٰلِكَ بِأَنَّهُمۡ كَانُواْ يَكۡفُرُونَ بِـَٔايَٰتِ ٱللَّهِ وَيَقۡتُلُونَ ٱلنَّبِيِّـۧنَ بِغَيۡرِ ٱلۡحَقِّۗ ذَٰلِكَ بِمَا عَصَواْ وَّكَانُواْ يَعۡتَدُونَ ﴿٦١﴾**

***... ئۇلار خارلىقتا، موھتاجلىقتا قالدى. الله نىڭ غەزىپىگە تېگىشلىك بولدى. بۇ ئۇلارنىڭ الله نىڭ ئايەتلىرىنى ئىنكار قىلغانلىقلىرى، پەيغەمبەرلەرنى ناھەق ئۆلتۈرگەنلىكلىرى تۈپەيلىدىن بولدى. بۇ الله غا ئاسىيلىق قىلغانلىقلىرى ۋە ھەددىدىن ئاشقانلىقلىرى تۈپەيلىدىن بولدى***[61].

## يەھۇدىيلارغا خارلىق بىلەن موھتاجلىقنىڭ پۈتۈلۈپ كېتىشى توغرىسىدا

﴿**ئۇلار خارلىقتا، موھتاجلىقتا قالدى**﴾ يەنى ئۇلارغا خارلىق ۋە موھتاجلىق يېزىلەندى. يەنى ئۇلار (پۈتۈن ھاياتىدا) خارلىق بىلەن ياشايدۇ. ئۇلار ناھايىتى پەسكەشچىلىك ئىچىدە ياشايدۇ. ئۇچرىغانلا كىشىلەر ئۇلارنى خارلاپ ئېزىدۇ.

ھەسەن مۇنداق دەيدۇ: ئۇلار الله تەرىپىدىن خار قىلىنغان خەلقلەردۇر؛ بۇ خارلىقتىن ئۇلارنى ھېچ كىم قۇتقۇزۇپ قالالمايدۇ. (الله تائالا) ئۇلارنى مۇسۇلمانلارنىڭ قول ئاستىدا ياشايدىغان قىلدى. شۇڭا ئۇلار (تارىختا) مۇسۇلمانلار ۋە مەجۇسىلارغا تۆلەم تۆلەپ ياشىدى.

﴿اللّٰه نىڭ غەزىپىگە تېگىشلىك بولدى﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە زەھھاك مۇنداق دەيدۇ: «ئۇلار اللّٰه تائالانىڭ غەزىپىگە ئۇچرىدى». اللّٰه يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿بۇ ئۇلارنىڭ اللّٰه نىڭ ئايەتلىرىنى ئىنكار قىلغانلىقلىرى، پەيغەمبەرلەرنى ناھەق ئۆلتۈرگەنلىكلىرى تۈپەيلىدىن بولدى﴾ يەنى بىزنىڭ ئۇلارنى خارلىق ۋە موھتاجلىق بىلەن جازالىشىمىز ۋە ئۇلارنىڭ اللّٰه تائالانىڭ غەزىپىگە ئۇچرىشىنىڭ سەۋەبى شۇكى، ئۇلار ھەق دىنغا ئەگىشىشتىن چوڭچىلىق قىلىپ باش تارتقانلىقى اللّٰه تائالانىڭ ئايەتلىرىدىن تانغانلىقى پەيغەمبەر ۋە ئۇنىڭغا ئەگەشكەن كىشىلەرنى كەمسىتكەنلىكى ئۈچۈندۇر. اللّٰه تائالانىڭ ئايەتلىرىدىن تېنىۋېلىش ۋە پەيغەمبەرلىرىنى ئورۇنسىز ئۆلتۈرۈشتىن چوڭ گۇناھ يوقتۇر.

## كىبىرنىڭ قانداق نەرسە ئىكەنلىكى توغرىسىدا

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «كىبىر دېگەن ھەققەتنى كەمسىتىش، كىشىلەرنى ھاقارەتلەشتۇر»، ئىمام ئەھمەد، ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇدتىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «قىيامەت كۈنى تۆۋەندىكى كىشىلەر قاتتىق ئازابلىنىدىغان كىشىلەردۇر. ئۇلار بىرەر پەيغەمبەر ئۇز قولى بىلەن ئۆلتۈرگەن كىشى، ياكى بىرەر پەيغەمبەرنى ئۆلتۈرگەن كىشى. ئازغۇنلۇقنا باشلايدىغان كىشى ۋە سەنئەتچىلەردۇر». اللّٰه ئۇلارنى جازالاشنىڭ يەنە بىر سەۋەبى ئۇلارنىڭ اللّٰه تائالاغا ئاسىيلىق قىلغانلىقى ۋە ھەققەتتىن چەتنىگەنلىكى ئۈچۈندۇر.

* * * * * * *

إِنَّ ٱلَّذِينَ ءَامَنُواْ وَٱلَّذِينَ هَادُواْ وَٱلنَّصَٰرَىٰ وَٱلصَّٰبِـِٔينَ مَنْ ءَامَنَ بِٱللَّهِ وَٱلْيَوْمِ ٱلْءَاخِرِ وَعَمِلَ صَٰلِحًا فَلَهُمْ أَجْرُهُمْ عِندَ رَبِّهِمْ وَلَا خَوْفٌ عَلَيْهِمْ وَلَا هُمْ يَحْزَنُونَ ﴿٦٢﴾

***شۈبھىسىزكى مۆمىنلەر، يەھۇدىيلار، ناسارالار (ئارىسىدىن) ۋە پەرىشتىلەرگە، يۇلتۇزلارغا چوقۇنغۇچىلار ئارىسىدىن اللّٰه غا، ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرگەن ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار پەرۋەردىگارىنىڭ قېشىدا ئۆز ئەجرىدىن بەھرىمەن بولىدۇ. ئۇلارغا (ئاخىرەتتە) قورقۇنچ ۋە غەم ـ قايغۇ يوقتۇر*** ﴿62﴾.

## ئىمان ئېيتىش ۋە ياخشى ئەمەل ـ ئىبادەتلەرنى قىلىش نىجاتلىقنىڭ يولى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

يۇقىرىدا اللّٰه ئۆزىنىڭ بۇيرۇقلىرىغا خىلاپلىق قىلغان، توسقان ئىشلارنى قىلغان، گۇناھ ئۆتكۈزگەن كىشىلەرنىڭ ئەھۋاللىرىنى ۋە ئۇلارغا چۈشكەن ئازابلارنى بايان قىلغاندىن كېيىن بۇ يەردە ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەرنىڭ ئۈممەتلىرىنىڭ ئىچىدىن ياخشىلىق قىلغان ۋە اللّٰه تائالاغا بويسۇنغان كىشىلەرگە بولىدىغان مۇكاپاتنى تەكىتلەشكە باشلىدى. ياخشىلارنى مۇكاپاتلاش قىيامەت كۈنىگىچە داۋاملىشىدۇ. كىم مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئەگەشسە، ئۇ كىشى مەڭگۈلۈك بەخت ـ سائادەتكە ئېرىشىدۇ. ئۇ كەلگۈسىدىكى ئاقىۋەتتىن قورقۇپ قالمايدۇ. ئۆتكەن ئىشلارغا پۇشايمان قىلمايدۇ. اللّٰه بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿راستلا اللّٰه نىڭ دوستلىرىغا (ئاخىرەتتە اللّٰه نىڭ ئازابىدىن) قورقۇش، (دۇنيادا

قولـدىن كـەتكۈزۈپ قويغانغـا ) قايغـۇرۇش يوقتـۇر﴾[1] الله مۆمىنلـەر سـەكراتقا چۈشـۈپ قالغانـدا پەرىشـتىلەرنىڭ ئـۇلارغا مۇنـداق دەيـدىغانلىقىنى بـۇ ئايەتتـە كـەلتۈردى: ﴿شۈبھىسـىزكى، «پەرۋەردىگـارىمىز الله دۇر » دېگـەنلەر، ئانـدىن تـوغرا يولـدا بولغانلارغـا پەرىشـتىلەر چۈشـۈپ: «قورقمـاڭلار، غـەم قىلمـاڭلار، سىلەرگـە ۋەدە قىلىنغـان جەننـەت ئۈچـۈن خۇشـال بولـۇڭلار﴾[2] دەيدىغانلىقىنى ئۆزىنىڭ مۇقەددەس كىتابىدا كەلتۈرۈدى.

## مۆمىننىڭ سۈپىتى توغرىسىدا

ئـەلى ئىبنى ئەبۇتەلھە، ئىبنى ئاببـاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: الله تائالانىڭ ﴿**شۈبھىسىزكى مۆمىنلەر، يەھۇدىيلار، ناسارالار (ئارىسىدىن) ۋە پەرىشتىلەرگە، يۇلتۇزلارغا چوقۇنغۇچىلار ئارىسىدىن الله غا، ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرگەن...**﴾ دېگەن ئايىتى ئۇنىڭ ﴿**كىمكى ئىسلام (دىنىدىن) غەيرىي دىننى تىلەيدىكەن، ھەرگىز ئۇ (يەنى ئۇنىڭ دىنى) قوبۇل قىلىنمايدۇ، ئۇ ئاخىرەتتە زىيان تارتقۇچىدۇر**﴾ دېگەن ئايىتىدىن كېيىن چۈشكەن، ئۇنداقتا بۇنىڭ مەنىسى مۇنداق دېگەنلىك بولىدۇ: مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولۇپ كەلگەندىن كېيىن، قانداقلا بىر كىشى، مەيلى يەھۇدىي ياكى خرىستىئان بولسۇن، ئۇنىڭ قىلغان ئىبادەتلىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن دىنىنىڭ يوللىرىغا ئۇيغۇن كەلمەيدىكەن ئۇ كىشىنىڭ ئىبادەتلىرى قوبۇل قىلىنمايدۇ. ئەمما پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولۇشتىن بۇرۇن ھەممە كىشى ئۆز زامانىسىدا پەيغەمبەر بولۇپ كەلگەن كىشىگە ئەگەشسە توغرا بولىۋېرەتتى. مەسىلەن، يەھۇدىيلار مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەگەشكۈچىلىرى بولۇپ ئۇلار ئۆز زامانىدا تەۋراتنىڭ ھۆكمىگە بويسۇناتتى.

## يەھۇدىي دېگەن ئاتالغۇنىڭ كېلىپ چىقىشى توغرىسىدا

مۇسا ئەلەيھىسسالامغا ئەگەشكەن كىشىلەرنىڭ يەھۇدىي دەپ ئاتىلىپ قېلىشى، بىر - بىرىگە كۆيۈنگەنلىكى ياكى ئۇلار قىلغان گۇناھلىرىغا بىز تەۋبە قىلدۇق دەپ تەۋبىنى جاكارلىغانلىقى ۋە ياكى يەئقۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ چوڭ بالىسى يەھۇدىيغا نىسبەت بېرىلگەنلىكى ئۈچۈندۇر. ئەبۇئەمر ئىبنى ئـەلا ئۇلارنىڭ يەھۇدىي دەپ ئاتىلىپ قالغانلىقى توغرىسىدا مۇنداق دېدى: ئۇلارنىڭ يەھۇدىي دەپ ئاتىلىپ قېلىشى، ئۇلار تەۋراتنى ئوقۇغاندا ئىككى يېنىغا ئىغاڭلاپ ئوقۇيتتى، شۇڭا شۇنداق دەپ ئاتىلىپ قالغان.

## خرىستىئان دېگەن ئاتالغۇنىڭ كېلىپ چىقىشى توغرىسىدا

الله ئىسا ئەلەيھىسسالامنى پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەندە ئۇنىڭغا ئەگىشىش ۋە بويسۇنۇش ئىسرائىل ئەۋلادلىرىغا ۋاجىپ بولدى. ئۇنىڭ دىنىغا ئەگەشكەن كىشىلەر خرىستىئان، دەپ ئاتالدى. ئۇلارنىڭ شۇنداق دەپ ئاتىلىشى، ئۆز ئارا بىر - بىرىگە ياردەم قىلىشقانلىقى ئۈچۈندۇر. ئۇلار "ياردەمچىلەر" دەپمۇ ئاتىلىدۇ. بۇ ھەقتە الله ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ قىسسىسىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿«(الله نىڭ دەۋىتىنى تەبلىغ قىلىشتا) الله غا كىملەر ياردەمچىلىرىم بولىدۇ؟ »

---

[1] سۈرە يۇنۇس 62 - ئايەت.
[2] سۈرە فۇسسىلەت 30 - ئايەت.

دېدى، ھەۋارىيۈنلار: «بىز اللہ نىڭ ياردەمچىلىرىمىز» دېدى﴾[1] ئۇلار "ناسىرە" ئىسىملىك بىر يەرگە چۈشكەنلىكى ئۈچۈن شۇنداق ئاتىلىپ قالدى دېگەن كۆز قاراشتىكىلەرمۇ بار. اللہ تائالا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى پۈتۈن ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ بالىلىرىغا يەنى پۈتۈن ئىنسانلارغا ئەڭ ئاخىرقى پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بېرىلگەن ئىسلام دىنىغا ئىشىنىش، ئۇنىڭ بۇيرۇقىغا بويسۇنۇش، توسقان نەرسىدىن يېنىش پۈتكۈل ئىنسانلارغا ۋاجىب بولدى. شۇنداق قىلغان كىشىلەر مۆمىن (ئىشەنگۈچىلەر) دەپ ئاتالدى. ئۇلارنىڭ مۆمىن دەپ ئاتىلىشى، ئۇلارنىڭ ھەممە پەيغەمبەرلەرگە ۋە كېيىن بولىدىغان ھەممە غەيىب ئىشلارغا شەكسىز ئىشەنگەنلىكى ئۈچۈندۇر.

## سابىئىلارنىڭ كىملىكى توغرىسىدا

سابىئىلارنىڭ كىملەر ئىكەنلىكى توغرىسىدا ئالىملار ئارىسىدا كۆپ ئىختىلاپى پىكىرلەر باردۇر. بەزىلەر بۇلار ئاتەشپەرەس، يەھۇدىي ۋە خرىستىئانىنىڭ ئارىلىقىدىكى ھېچقانداق بىر دىنى يوق بىر مىللەت دىسە، بەزىلەر، ئۇلار ئەھلى كىتابلارنىڭ ئىچىدىكى زەبۇرنى ئوقۇيدىغان بىر تۈركۈم كىشىلەر دەيدۇ. يەنە بەزىلەر، ئۇلار پەرىشتىلەرگە چوقۇنىدىغان كىشىلەردۇر، دەيدۇ. بەزىلەر، ئۇلار يۇلتۇزلارغا چوقۇنىدىغان كىشىلەردۇر، دەيدۇ. بۇ سۆزلەرنىڭ ئىچىدە توغرا دەپ قارالغان سۆز مۇجاھىد ۋە ئۇنىڭ ئەگەشكۈچىلىرى ۋە ۋەھب ئىبنى مۇنەببەھ قاتارلىقلارنىڭ سۆزلىرى بولۇپ، ئۇلار؛ سابىئىلار يەھۇدىيلار، خرىستىئانلار ئوتپەرەسلەر ۋە مۇشرىكلەرنىڭ دىنىدا ئەمەس ۋە ئۇلار ئەگىشىدىغان مۇئەييەن بىر دىنى يوق، ئەسلى تەبىئىتى بىلەن قېلىپ قالغان كىشىلەردۇر. شۇڭا مۇشرىكلار، ئىسلام دىنىغا كىرگەن كىشىنى سابىئى يەنى شۇ ۋاقىتتىكى يەر يۈزىدىكى ھەممە دىندىن چىقىپ كەتكۈچى دېگەن سۆز بىلەن ئەيىبلەيتتى. بەزىلەر ئۇلارنى پەيغەمبەرنىڭ چاقىرىقى يېتىپ بارمىغان كىشىلەر، دەپمۇ ئاتايدۇ.

* * * * * * *

وَإِذْ أَخَذْنَا مِيثَٰقَكُمْ وَرَفَعْنَا فَوْقَكُمُ ٱلطُّورَ خُذُوا۟ مَآ ءَاتَيْنَٰكُم بِقُوَّةٍ وَٱذْكُرُوا۟ مَا فِيهِ لَعَلَّكُمْ تَتَّقُونَ ﴿٦٣﴾ ثُمَّ تَوَلَّيْتُم مِّنۢ بَعْدِ ذَٰلِكَ ۖ فَلَوْلَا فَضْلُ ٱللَّهِ عَلَيْكُمْ وَرَحْمَتُهُۥ لَكُنتُم مِّنَ ٱلْخَٰسِرِينَ ﴿٦٤﴾

***ئۆز ۋاقتىدا، بىز سىلەردىن چىن ۋەدە ئالغان ۋە تۇر تېغىنى ئۈستۈڭلارغا تىكلەپ قويغان، سىلەرگە: «(دۇنيادا ھالاك بولۇشتىن، ئاخىرەتتە ئازابقا قېلىشتىن) ساقلىنىشىڭلار ئۈچۈن بىز بەرگەن كىتابنى مەھكەم تۇتۇڭلار (يەنى تەۋراتقا ئەمەل قىلىڭلار)، ئۇنىڭدىكى ئەھكاملارنى ئېسىڭلاردا ساقلاڭلار» (دېگەن ئىدۇق)﴿63﴾. شۇنىڭدىن كېيىن (بەرگەن ۋەدەڭلاردىن) يۈز ئۆرۈدۈڭلار، سىلەرگە اللہ نىڭ پەزلى ـ مەرھەمىتى بولمىسا ئىدى، چوقۇم زىيان تارتقۇچىلاردىن بولاتتىڭلار﴿64﴾.***

## اللہ تائالانىڭ يەھۇدىيلارنىڭ بېشىغا تۇر تېغىنى تىكلەپ تۇرۇپ ئۇلاردىن چىن ۋەدە ئالغانلىقى، لېكىن ئۇلارنىڭ ۋەدىسىدىن يېنىۋالغانلىقى توغرىسىدا

اللہ تائالا ئىسرائىل ئەۋلادىغا ئۇلاردىن اللہ تائالاغا شېرىك كەلتۈرمەي ئىشىنىشكە ۋە پەيغەمبەرلىرىگە ئەگىشىشكە ئالغان ۋەدىسىنى ئەسلەتتى. ئۇلار بەرگەن ۋەدىسىنى ئېتىراپ قىلسۇن ۋە

---

[1] سۈرە سەپ 14 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ۋەدىسىنى ئېسىدە ساقلاپ بويسۇنسۇن دەپ ئۇلاردىن ۋەدە ئالغان چاغدا تۇر تېغىنى ئۇلارنىڭ ئۈستىدە كۆتۈرۈپ تۇرغانلىقىنى خەۋەر قىلدى. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۆز ۋاقتىدا (تۇر) تاغىنى قومۇرۇپ ئۇلارنىڭ ئۈستىگە سايىۋەندەك تىكلىدۇق، ئۇلار تاغنى ئۈستىلىرىگە چۈشۈپ كېتىدۇ دەپ ئويلىدى. (ئۇلارغا ئېيتتۇقكى) «تەۋرادارلار قاتارىدا بولۇشۇڭلار ئۈچۈن، ئۆزەڭلارغا بېرىلگەن كىتابنى (يەنى تەۋراتنى) مەھكەم تۇتۇڭلار، ئۇنىڭدىكى ئەھكاملارغا ئەمەل قىلىڭلار»﴾[1].

﴿سىلەرگە: «(دۇنيادا ھالاك بولۇشتىن، ئاخىرەتتە ئازابقا قېلىشتىن) ساقلىنىشىڭلار ئۈچۈن بىز بەرگەن كىتابنى مەھكەم تۇتۇڭلار (يەنى تەۋراتقا ئەمەل قىلىڭلار دېگەن ئىدۇق)﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ھەسەن مۇنداق دەيدۇ: سىلەر تەۋراتنى تۇتۇڭلار، مۇجاھىد مۇنداق دەيدۇ: ئۇنىڭ ئىچىدىكى بايان قىلىنغان نەرسىلەرگە ئەمەل قىلىڭلار.

﴿ئۇنىڭدىكى ئەھكاملارنى ئېسىڭلاردا ساقلاڭلار» (دېگەن ئىدۇق)﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەبۇئالىيە ۋە رەبىئىي قاتارلىقلار مۇنداق دەيدۇ: سىلەر تەۋراتنىڭ ئىچىدىكى ئەھكاملارنى ئوقۇپ، ئۇنىڭغا ئەمەل قىلىڭلار.

﴿شۇنىڭدىن كېيىن (بەرگەن ۋەدەڭلاردىن) يۈز ئۆرۈدۈڭلار، سىلەرگە الله نىڭ پەزلى ـ مەرھەمىتى بولمىسا ئىدى﴾ يەنى سىلەر مۇشۇنداق چىڭ ئېلىنغان ۋەدىنى بۇزۇپ ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرۈمەڭلار. (الله تائالانىڭ) سىلەرنىڭ تەۋبەڭلارنى قوبۇل قىلمىسا ۋە سىلەرگە پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتمىسە ئىدى، سىلەر ﴿چوقۇم زىيان تارتقۇچىلاردىن بولاتتىڭلار﴾ يەنى سىلەر شۇ ۋەدىنى بۇزغانلىقىڭلار ئۈچۈن دۇنيا ـ ئاخىرەتتە زىيان تارتقۇچىلاردىن بولاتتىڭلار.

* * * * * *

وَلَقَدْ عَلِمْتُمُ ٱلَّذِينَ ٱعْتَدَوْا۟ مِنكُمْ فِى ٱلسَّبْتِ فَقُلْنَا لَهُمْ كُونُوا۟ قِرَدَةً خَٰسِـِٔينَ ﴿٦٥﴾ فَجَعَلْنَٰهَا نَكَٰلًا لِّمَا بَيْنَ يَدَيْهَا وَمَا خَلْفَهَا وَمَوْعِظَةً لِّلْمُتَّقِينَ ﴿٦٦﴾

***ئاراڭلاردىكى شەنبە كۈنى (بېلىق تۇتماسلىق) توغرىسىدىكى شەرىئەت چەكلىمىسىدىن چىقىپ كەتكۈچىلەرنى (قانداق قىلغانلىقىمىزنى)، ئەلۋەتتە بىلىسىلەر، بىز ئۇلارغا: «خار مايمۇن بولۇپ كېتىڭلار» دېدۇق﴿65﴾. ئۇنى (يەنى ئۇلارغا بېرىلگەن بۇ جازانى) زامانداشلىرى ۋە كېيىنكىلەر ئۈچۈن ئىبرەت، تەقۋادارلار ئۈچۈن ۋەز ـ نەسىھەت قىلدۇق﴿66﴾.***

## شەنبە كۈنىنىڭ ھۆرمىتىگە تاجاۋۇز قىلغانلىقى ئۈچۈن ۋە ئۇلارنى مايمۇن ۋە چوشقىلارنىڭ سۈرىتىگە ئۆزگەرتىۋەتكەنلىكى توغرىسىدا

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ئى يەھۇدىي گۇرۇھىدىكىلەر! سىلەر الله تائالانىڭ بۇيرۇقىغا ئاسىيلىق قىلغان، شەنبە كۈنىدە يول قويۇلغان ئىشلارنى قىلىپ، ئۇ كۈننى ئۇلۇغلىغان، دەپ ئۇلاردىن ئالغان ۋەدىگە خىلاپلىق قىلغان كەنتتىكى كىشىلەرگە چۈشكەن جازاسىنى بىلىسىلەر. (الله تائالا ئۇلارنى شەنبە كۈنى بېلىق تۇتۇشتىن چەكلەپ، ئۇ كۈننى ئۇلۇغلاشقا بۇيرۇغان، ئۇلارنى سىناش ئۈچۈن شەنبە كۈنى بېلىقنى كۆپەيتىپ بەرگەن) ئۇلار ھىيلە ئىشلىتىپ شەنبە كۈنىدىن بۇرۇن قارماق ۋە تورلارنى

[1] سۈرە ئەئراف 171 - ئايەت.

سىلىپ قويۇپ، شەنبە كۈنىدىكى بېلىقلارنى قارماق ۋە تورلىرىغا چۈشۈرۈۋالاتتى. شەنبە كۈنىنى ئۆتكۈزۈپ يەكشەنبە كۈنلىرى تور ۋە قارماقلىرىنى يىغىپ بېلىقلارنى تۇتاتتى. بۇلارنىڭ قىلغان ئىشلىرى كۆرۈنۈشتە توغرىدەك ۋە لېكىن ھەقىقەتتە خاتا بولغانلىقى ئۈچۈن اللّٰه تائالا ئۇلارنى ئىنسانغا ئوخشاپ كېتىدىغان ئەمما ئىنسان ئەمەس ھايۋان، مايمۇننىڭ سۈرىتىگە ئۆزگەرتىۋەتتى. بۇ قىسسە (اللّٰه تائالا خالىسا) سۈرە ئەئرافنىڭ بۇ ئايىتىدە تەپسىلىي بايان قىلىنىدۇ: ﴿ئۇلار (يەنى يەھۇدىيلار) دىن دېڭىز (يەنى قۇلزۇم دېڭىزى) بويىدىكى (ئەيلە) شەھىرىنىڭ ئەھۋالىنى سورىغىن. (ئۇنىڭ ئاھالىسى بېلىق تۇتۇش چەكلەنگەن كۈن) شەنبىدە اللّٰه نىڭ چەكلىمىسىدىن چىقاتتى. چۈنكى، شەنبە كۈنى بېلىقلار سۇ ئۈستىدىن ئۇلارنىڭ ئالدىغا كېلەتتى. شەنبىدىن غەيرىي كۈنلەردە ئۇلارنىڭ ئالدىغا كەلمەيتتى. پاسىق بولغانلىقلىرى ئۈچۈن ئۇلارنى مۇشۇنداق سىنايمىز﴾[1].

﴿**خار مايمۇن بولۇپ كېتىڭلار**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەۋفىي، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: اللّٰه تائالا ئۇلارنى مايمۇن ۋە چوشقىلارنىڭ سۈرىتىگە ئايلاندۇرۇۋەتتى. ئۇلارنىڭ ياشلىرى مايمۇن، قېرىلىرى چوشقا بولۇپ كەتتى.

## ھازىرقى زاماندىكى مايمۇن، چوشقىلار ئۆز ۋاقتىدا سۈرىتى ئۆزگەرتىلگەن مايمۇن ۋە چوشقىلارنىڭ نەسلىدىن ئەمەسلىكى توغرىسىدا

ئىبنى ئەبۇھاتەم، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: شەنبە كۈنىنىڭ ھۆرمىتىگە تاجاۋۇز قىلغانلارنىڭ ھەممىسى مايمۇننىڭ سۈرىتىگە ئۆزگەرتىلىپ كېيىن ئۇلارنىڭ ھەممىسى ھالاك بولۇپ نەسىللىرى تۈگەپ كەتتى.

زەھھاك ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، ئۇلارنىڭ اللّٰه تائالاغا قىلغان ئاسىيلىقى بىلەن اللّٰه تائالا ئۇلارنى مايمۇننىڭ سۈرىتىگە ئۆزگەرتىۋەتتى. مايمۇنغا ئۆزگىرىپ كەتكەنلەر يېمەي - ئىچمەي ۋە نەسىللەنمەي پەقەت ئۈچ كۈندىن ئارتۇق ياشىمىدى. (ھازىرقى زاماندىكى) مايمۇنلار ۋە چوشقىلارنى ۋە باشقا مەخلۇقاتلارنى اللّٰه تائالا ئالتە كۈندە ياراتقان. اللّٰه خالىغاننى قىلىدۇ. خالىغان كىشىنى خالىغان نەرسىگە ئۆزگەرتىۋېتىدۇ. ﴿**ئۇنى (يەنى ئۇلارغا بېرىلگەن بۇ جازانى) زامانداشلىرى ۋە كېيىنكىلەر ئۈچۈن ئىبرەت قىلدۇق**﴾ يەنى ئۇلارنىڭ شەنبە كۈنىنىڭ ھۆرمىتىگە تاجاۋۇز قىلغانلىقى ئۈچۈن ئۇلارغا بەرگەن جازايىمىز ئارقىلىق ئۆز ۋاقتىدا شۇ ئەتراپتا ياشىغان كىشىلەرگە ئىبرەت بەردۇق.

اللّٰه تائالا بىر كىشىگە جازا بېرىش ئارقىلىق يەنە بىر كىشىگە ئىبرەت بېرىدىغانلىقى توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: ﴿اللّٰه ئۇنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ ئازابى بىلەن جازالىدى، شەك - شۈبھىسىزكى، اللّٰه دىن قورقىدىغانلار بۇنىڭدىن ئىبرەت ئالىدۇ﴾[2] ﴿(ئى مەككە ئاھالىسى!) بىز ھەقىقەتەن سىلەرنىڭ ئەتراپىڭلاردىكى شەھەرلەرنى ھالاك قىلدۇق، ئۇلارنى (كۇفرىدىن) يانسۇن دەپ ئايەتلەرنى تەكرار بايان قىلدۇق﴾[3].

---

[1] سۈرە ئەئراف 163 - ئايەت

[2] سۈرە نازىئات 25 — 26 - ئايەتلەر.

[3] سۈرە ئەھقاف 27 - ئايەت.

﴿**تەقۋادارلار ئۈچۈن ۋەز ـ نەسىھەت قىلدۇق**﴾ ئۇلارنىڭ قىلغان ئىشلىرىغا بەرگەن جازايىمىزنى اللّٰه دىن قورقىدىغان كىشىلەر ئۆزلىرىنىڭ قىلغان ئىشلىرىدا خاتالىشىپ كېتىپ ئۇلاردىن بۇرۇنقىلارغا ئوخشاش ئازابقا كېلىپ قالماسلىقى ئۈچۈن، ئۇلارغا (يەنى اللّٰه تائالادىن قورققۇچىلارغا) ۋەز ـ نەسىھەت قىلدۇق.

ئىمام ئەبۇئابدۇللاھ ئىبنى بەتتەھ، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «سىلەر يەھۇدىيلار قىلغان گۇناھلارنى قىلماڭلار، ئەگەر (ئۇنداق قىلساڭلار) ئاددى بىر ھىيلە بىلەن اللّٰه تائالانىڭ ھارام قىلغان ئىشلىرىنى ھالال ساناپ قالىسىلەر».

* * * * * * *

وَإِذۡ قَالَ مُوسَىٰ لِقَوۡمِهِۦٓ إِنَّ ٱللَّهَ يَأۡمُرُكُمۡ أَن تَذۡبَحُواْ بَقَرَةٗۖ قَالُوٓاْ أَتَتَّخِذُنَا هُزُوٗاۖ قَالَ أَعُوذُ بِٱللَّهِ أَنۡ أَكُونَ مِنَ ٱلۡجَٰهِلِينَ ﴿٦٧﴾

***ئۆز ۋاقتىدا، مۇسا ئۆز قەۋمىگە: «اللّٰه ھەقىقەتەن سىلەرنى بىر كالا بوغۇزلاشقا بۇيرۇيدۇ» دېگەن ئىدى. ئۇلار: «بىزنى مەسخىرە قىلىۋاتامسەن؟» دېدى. مۇسا: «جاھىللاردىن (يەنى مەسخىرە قىلغۇچىلاردىن) بولۇپ قېلىشتىن اللّٰه غا سېغىنىپ پاناھ تىلەيمەن» دېدى***﴿67﴾.

## ئىسرائىل ئەۋلادىدىن بىر كىشىنىڭ ئۆلتۈرۈلگەنلىكى ۋە كالىنىڭ قىسسىسى توغرىسىدا

ئى ئىسرائىل ئەۋلادى! كالىنىڭ ئىشىدا يەنى كالىنىڭ سەۋەبى بىلەن ئۆلتۈرۈلگەن كىشىنىڭ كىملىكىنى ئاشكارىلاشتا، ئۆلتۈرۈلگەن كىشىنى اللّٰه تائالانىڭ تىرىلدۈرۈشى ئۇ كىشى تىرىلىپ قوپۇپ، ئۆلتۈرگەن كىشىنى كۆرسىتىپ بېرىشتىن ئىبارەت مۆجىزىلىك ئىشنى[1] يەنى اللّٰه تائالانىڭ ئادەتتە مۇمكىن بولمايدىغان ئىشلارنى سىلەرنىڭ كۆز ئالدىڭلاردا كۆرسەتكەنلىكىنى ئەسلەڭلار.

ئىبنى ئەبۇھاتەم، ئۇبەيدە سالمانىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئىسرائىل ئەۋلادىدا بالىسى يوق مال ـ مۈلكى ناھايىتى كۆپ بىر كىشى بار بولۇپ، ئۇنىڭغا بىر تۇغقىنىنىڭ بالىسى مىراسخور ئىدى. ئۇ بالا ئۇ كىشىنى ئۆلتۈرۈپ كېچىسى ئۇنىڭ ئۆلۈكىنى كۆتۈرۈپ ئېلىپ بېرىپ بىر كىشىنىڭ ئىشىك ئالدىغا تاشلاپ قويىدۇ، بالا ئەتىسىگىنى ئۇ كىشىنى ئاۋۇ ئادەم ئۆلتۈردى دەپ ئۇنىڭغا تۆھمەت قىلىدۇ، ھەتتا ئۇلار بىر ـ بىرى بىلەن سوقۇشۇش ئۈچۈن قوللىرىغا قورال ئالىدۇ، ئۇلارنىڭ ئىچىدىن ئەقىللىكرەك بىر كىشى، سىلەر نېمە ئۈچۈن جېدەل ـ ماجىرا قىلىسىلەر؟ سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردا اللّٰه تائالانىڭ پەيغەمبىرى مۇسا ئەلەيھىسسالام بار، شۇنىڭ قېشىغا بېرىڭلار دەيدۇ. ئۇلار مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ بولغان ئىشنى ئۇنىڭغا سۆزلەپ بېرىدۇ، مۇسا ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: ﴿**«اللّٰه ھەقىقەتەن سىلەرنى بىر كالا بوغۇزلاشقا بۇيرۇيدۇ» دېگەن ئىدى. ئۇلار: «بىزنى مەسخىرە قىلىۋاتامسەن؟» دېدى. مۇسا: «جاھىللاردىن (يەنى مەسخىرە قىلغۇچىلاردىن) بولۇپ قېلىشتىن اللّٰه غا سېغىنىپ پاناھ تىلەيمەن» دېدى**﴾. ئۇبەيدە سالمانى مۇنداق دەيدۇ: ئەگەر ئۇلار مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن قارشىلاشماي، ئاددى بىر كالا بوغۇزلىغان بولسىلا بولاتتى، لېكىن ئۇلار

---

[1] يەنى كالىنىڭ بىر پارچىسى بىلەن ئۆلۈكنى ئۇرۇپ تىرىلدۈرگەن بولۇپ، بۇ ئادەتتە مۇمكىن بولمايدۇ دەپ قارىلىدىغان ئىشلاردۇر.

ئىشنى قىيىنلاشتۇردى. اللە تائالا ئۇلارغىمۇ ئىشنى تەسلەشتۇرۇپ ناھايىتى ئاز تېپىلىدىغان مۇئەييەن بىر كالىنى بوغۇزلاشقا بۇيرۇدى. ئۇلار كالىنى شۇ كالىدىن باشقا بىرمۇ كالىسى يوق بىر كىشىنىڭ يېنىدىن تاپتى. ئۇ كىشى ئۇلارغا: مەن ئۇ كالىنى تېرىسىغا لىق كەلگۈدەك ئالتۇن بەرمىگۈچە ساتمەيمەن، دېدى. ئۇلار كالىنى تېرىسىغا لىق كەلگۈدەك ئالتۇنغا سېتىۋالدى. ئاندىن ئۇلار كالىنى بوغۇزلاپ، ئۆلۈكنى كالىنىڭ پارچىسى بىلەن ئۇردى. ئاندىن ئۆلۈك تىرىلىپ قوپتى. ئۇلار ئۇنىڭدىن سېنى كىم ئۆلتۈردى؟ دەپ سورىدى. ئۇ: مېنى بۇ ئۆلتۈردى دەپ تۇغقىنىنىڭ بالىسىنى كۆرسەتتى. ئاندىن ئۇ قايتا ئۆلدى. تۇغقىنىنىڭ ئوغلىغا ئۇنىڭ مال ـ مۈلكىدىن ھېچقانداق نەرسە بېرىلمىدى. شۇنىڭدىن باشلاپ ئادەم ئۆلتۈرگەن كىشى ئۆلتۈرۈلگەن كىشىنىڭ مۈلكىدىن مىراس ئالالمايدىغان بولدى.

* * * * * * *

قَالُوا۟ ٱدْعُ لَنَا رَبَّكَ يُبَيِّن لَّنَا مَا هِىَ ۚ قَالَ إِنَّهُۥ يَقُولُ إِنَّهَا بَقَرَةٌ لَّا فَارِضٌ وَلَا بِكْرٌ عَوَانٌۢ
بَيْنَ ذَٰلِكَ ۖ فَٱفْعَلُوا۟ مَا تُؤْمَرُونَ ﴿٦٨﴾ قَالُوا۟ ٱدْعُ لَنَا رَبَّكَ يُبَيِّن لَّنَا مَا لَوْنُهَا ۚ قَالَ إِنَّهُۥ يَقُولُ إِنَّهَا
بَقَرَةٌ صَفْرَآءُ فَاقِعٌ لَّوْنُهَا تَسُرُّ ٱلنَّٰظِرِينَ ﴿٦٩﴾ قَالُوا۟ ٱدْعُ لَنَا رَبَّكَ يُبَيِّن لَّنَا مَا هِىَ إِنَّ ٱلْبَقَرَ تَشَٰبَهَ
عَلَيْنَا وَإِنَّآ إِن شَآءَ ٱللَّهُ لَمُهْتَدُونَ ﴿٧٠﴾ قَالَ إِنَّهُۥ يَقُولُ إِنَّهَا بَقَرَةٌ لَّا ذَلُولٌ تُثِيرُ ٱلْأَرْضَ وَلَا تَسْقِى
ٱلْحَرْثَ مُسَلَّمَةٌ لَّا شِيَةَ فِيهَا ۚ قَالُوا۟ ٱلْـَٰٔنَ جِئْتَ بِٱلْحَقِّ ۚ فَذَبَحُوهَا وَمَا كَادُوا۟ يَفْعَلُونَ ﴿٧١﴾

*ئۇلار: «بىز ئۈچۈن پەرۋەردىگارىڭغا ئىلتىجا قىلغىنكى، بىزگە قانداق كالا ئىكەنلىكىنى بايان قىلسۇن» دېدى. مۇسا: «اللە ئۇنى قېرىمۇ ئەمەس، ياشمۇ ئەمەس، ئوتتۇرا ياش بولسۇن دەپ ئېيتتى، سىلەر بۇيرۇلغاننى قىلىڭلار» دېدى[68]. ئۇلار: «بىز ئۈچۈن پەرۋەردىگارىڭغا ئىلتىجا قىلغىنكى، بىزگە ئۇنىڭ رەڭگىنى بايان قىلسۇن» دېدى. مۇسا ئېيتتىكى، «اللە ھەقىقەتەن ئۇنىڭ رەڭگى قارىغۇچىلارنى زوقلاندۇرىدىغانساپسېرىق بولسۇن دېدى» [69]. ئۇلار: «پەرۋەردىگارىڭغا ئىلتىجا قىلغىن، ئۇنىڭ قانداق ئىكەنلىكىنى بىزگە بايان قىلسۇن، (يەنى دېھقانچىلىققا ئىشلىتىلگەن كالىمۇ، ياكى سەمرىتىش ئۈچۈن بېقىلغان كالىمۇ؟) بۇ بىزگە مۇجمەل بولۇپ قالدى (بۇ ئېنىق بولىدىغان بولسا) خۇدا خالىسا (ئۇنى) بىز چوقۇم تاپىمىز» دېدى[70]. مۇسا: «اللە ئۇنىڭ يەر ھەيدەپ، ئېكىن سۇغىرىپ كۆندۈرۈلگەن بولماسلىقىنى، بېجىرىم ئالىسى يوق (يەنى رەڭگىدە سېرىقلىقتىن باشقا رەڭ يوق) بولۇشىنى ئېيتتى» دېدى. ئۇلار: «ئەمدى تولۇق بايان قىلدىڭ» دېدى. ئۇلار كالىنى (تېپىپ كېلىپ) بوغۇزلىدى، (ئۇلار سوئال سوراۋەرگەنلىكتىن) بۇنى ئورۇنلىيالمىغىلى تاس قالدى[71].*

ئۇلارنىڭ سوئالنى كۆپ سوراپ ئۆزلىرىگە ئىشنى قىيىنلاشتۇرۇپ قويغىنى ئۈچۈن اللە تائالانىڭمۇ ئۇلارغا ئىشنى قىيىنلاشتۇرۇپ قويغانلىقى توغرىسىدا

اللە تائالا، ئىسرائىل ئەۋلادى پەيغەمبىرى مۇسا ئەلەيھىسسالامدىن سوئالنى كۆپ سوراپ ئىشنى ئۆزلىرىگە تەسلەشتۇرۇپ تۇرۇۋالغانلىقى ئۈچۈن، اللە تائالانىڭمۇ ئۇلارغا ئىشنى تەسلەشتۇرۇپ

قويغانلىقىنى خەۋەر قىلىدۇ. ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما ئۇبەيدە ۋە باشقىلار بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «ئۇلارغا قانداق كالا بولسىلا بولاتتى ۋە لېكىن ئۇلار ئىشنى قىيىنلاشتۇردى. الله تائالا ئۇلارغىمۇ ئىشنى قىيىنلاشتۇردى. ئۇلار: ﴿«بىز ئۈچۈن پەرۋەردىگارىڭغا ئىلتىجا قىلغىنكى، بىزگە قانداق كالا ئىكەنلىكىنى بايان قىلسۇن» دېدى﴾ يەنى ئۇ قانداق ۋە قانداق سۈپەتلىك كالا؟ دېدى.

مۇسا ئەلەيھىسسالام يەنە: ﴿«الله ئۇنى قېرىمۇ ئەمەس، ياشمۇ ئەمەس بولسۇن دەپ ئېيتتى، سىلەر بۇيرۇلغاننى قىلىڭلار» دېدى﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەبۇئالىيە، سۇددى، مۇجاھىد، ئىكرىمە، ئەتىيە ئەۋفىي، ئەتاخۇراسانى، ۋەھب ئىبنى مۇنەببەھ، زەھھاك، ھەسەن، قەتادە ۋە ئىبنى ئابباس قاتارلىقلار بىردەك مۇنداق دەيدۇ: يەنى ئۇ كالا بەك چوڭ ۋە قېرىمۇ ئەمەس، ئۇنىڭ يېنىغا ئەركىكى بارمىغان دەرىجىدە بەك كىچىك موزايمۇ ئەمەس.

﴿ئوتتۇرا ياش بولسۇن﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە زەھھاك، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۇ چوڭ كالا بىلەن موزاينىڭ ئارىلىقىدىكى (كالىدۇر)، كالىلارنىڭ ئىچىدە بۇ ياشتىكى كالىلار ئەڭ كۈچلۈك ۋە چىرايلىق كېلىدۇ.

﴿ساپسېرىق بولسۇن﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەۋفىي، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: يەنى رەڭگى بەك سېرىق بولۇپ، سېرىقلىقتىن ئاققا ئۆزگىرىپ قالغىلى ئازلا قالغان.

﴿قارىغۇچىلارنى زوقلاندۇرىدىغان﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە سۇددى، ئەبۇئالىيە، قەتادە ۋە رەبىيئ ئىبنى ئەنەس قاتارلىقلار مۇنداق دەيدۇ: يەنى ئۇنىڭ رەڭگى ئۇنىڭغا قارىغان كىشىنى ھەيران قالدۇرىدۇ. بۇ ھەقتە ۋەھب ئىبنى مۇنەببەھ مۇنداق دەيدۇ: ئۇنىڭ تېرىسىگە قارىساڭ كۆنىنىڭ نۇرىدا مەخمەلدەك پارقىراپ ھەقىقەتەن كۆزنى قاماشتۇرىدۇ.

﴿(يەنى دېھقانچىلىقتا ئىشلىتىلگەن كالىمۇ، ياكى سەمرىتىش ئۈچۈن بېقىلغان كالىمۇ؟) بىزگە مۇجمەل بولۇپ قالدى﴾ يەنى كالىلارنىڭ تۈرلىرى كۆپ بولغاچقا ئېنىق بولماي قالدى، ئۇنىڭ سۈپەتلىرىنى بىزگە دەپ بەرسەڭ، ﴿(بۇ ئېنىق بولمىغان بولسا) خۇدا خالىسا (ئۇنى) بىز چوقۇم تاپىمىز»﴾ سەن بىزگە ئۇنىڭ سۈپەتلىرىنى ئوچۇق بايان قىلىپ بەرسەڭ ئەلۋەتتە ئۇنى تاپاتتۇق.

﴿مۇسا: «الله ئۇنىڭ يەر ھەيدەپ، ئېكىن سۇغىرىپ كۆندۈرۈلگەن بولماسلىقىنى﴾ يەنى دېھقانچىلىق ئۈچۈن كۆندۈرۈلگەنمۇ ئەمەس، يەرنى سۇغۇرۇش ئۈچۈن سۇ تارتىشقا تەييارلانغانمۇ ئەمەس، بەلكى ناھايىتى چىرايلىق كالا بولۇشنى، ﴿بېجىرىم، ئالىسى يوق بولۇشنى ئېيتتى» دېدى﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئابدۇررازاق مەئمەر قەتادىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۇنىڭدا ھېچقانداق ئەيىبى يوق. مۇجاھىد مۇنداق دەيدۇ: ئالىسى يوق ياكى ھېچقانداق ئالامىتى يوق. ئەتا خۇراسانىي مۇنداق دەيدۇ: پۇت ـ قوللىرى ۋە ھەممە ئەزالىرى ساق ـ سالامەت، ئۇنىڭدا ھېچقانداق ئالامەت يوق.

﴿ئۇلار كالىنى (تېپىپ كېلىپ) بوغۇزلىدى، (ئۇلار سوئال سوراۋەرگەنلىكتىن) بۇنى ئورۇنلىيالمىغىلى تاس قالدى﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە زەھھاك، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۇلار كالىنى بوغۇزلىيالمىغىلى تاسلا قالدى. ئۇلارنىڭ ئەسلى مەقسىتى بوغۇزلاش ئەمەس ئىدى. ئۇلار كالىنىڭ قانداق كالا ئىكەنلىكى ۋە قانداق

سۈپىتى بار؟ دەپ تولا سوئال سوراش ئارقىلىق ئۇنى بوغۇزلاشتىن باش تارتماقچى ئىدى. الله تائالا بۇ ئايەت ئارقىلىق ئۇلارنىڭ ئۇ قىلمىشىنى سۆكتى.
ئۇبەيدە، مۇجاھىد، ۋەھب ئىبنى مۇنەببەھ، ئەبۇئالىيە ۋە ئابدۇراھمان ئىبنى زەيد ئىبنى ئەسلەم قاتارلىقلار: ئۇلارنىڭ كالىنى جىق پۇلغا سېتىۋالغانلىقى توغرىسىدا ئىختىلاپ بار، دېدى.
* * * * * * *

وَإِذْ قَتَلْتُمْ نَفْسًا فَادَّارَأْتُمْ فِيهَا ۖ وَاللَّهُ مُخْرِجٌ مَّا كُنتُمْ تَكْتُمُونَ ﴿٧٢﴾ فَقُلْنَا اضْرِبُوهُ بِبَعْضِهَا ۚ
كَذَٰلِكَ يُحْيِي اللَّهُ الْمَوْتَىٰ وَيُرِيكُمْ آيَاتِهِ لَعَلَّكُمْ تَعْقِلُونَ ﴿٧٣﴾

***ئۆز ۋاقتىدا سىلەر بىر كىشىنى ئۆلتۈرگەن ۋە (قاتىلنىڭ كىملىكى) توغرىسىدا دەتالاش قىلىشقان ئىدىڭلار. سىلەر يوشۇرماقچى بولغان نەرسىنى (يەنى قاتىلنىڭ ئىشىنى) الله ئاشكارىلىغۇچىدۇر﴿72﴾. (سىلەرگە مۇسا ئارقىلىق)دېدۇقكى، كالىنىڭ بىر پارچىسى بىلەن ئۆلۈكنى ئۇرۇڭلار (ئۇ تىرىلىپ قاتىلنى ئېيتىپ بېرىدۇ)، الله ئۆلۈكلەرنى شۇنداق (يەنى كۆز ئالدىڭلاردا بۇ ئۆلۈكنى تىرىلدۈرگەندەك) تىرىلدۈرىدۇ، سىلەرنى چۈشەنسۇن دەپ قۇدرىتىنىڭ ئالامەتلىرىنى سىلەرگە كۆرسىتىدۇ﴿73﴾.***

## ئۆلتۈرۈلگەن كىشىنى تىرىلدۈرۈش ۋە قاتىلنى تېپىش توغرىسىدا

﴿(قاتىلنىڭ كىملىكى) توغرىسىدا دەتالاش قىلىشقان ئىدىڭلار﴾ ئىمام بۇخارى ۋە مۇجاھىد قاتارلىقلار بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: قاتىلنىڭ كىملىكى توغرىسىدا ئىختىلاپ قىلىشىپ قالدىڭلار. ئەتاخۇراسانىي ۋە زەھھاك قاتارلىقلار مۇنداق دەيدۇ: ئۇنىڭ كىملىكىدە تالاش ـ تارتىش قىلىشىپ قالدىڭلار.
ئىبنى جۇرەيج ۋە ئابدۇراھمان ئىبنى زەيد ئىبنى ئەسلەم قاتارلىقلار مۇنداق دەيدۇ: ئۇلارنىڭ بەزىسى بەزىسىگە ''سىلەر ئۆلتۈردۈڭلار'' دەپ دۆڭگىشىپ قالدى. ﴿**سىلەر يوشۇرماقچى بولغان نەرسىنى (يەنى قاتىلنىڭ ئىشىنى) الله ئاشكارىلىغۇچىدۇر**﴾.
﴿**(سىلەرگە مۇسا ئارقىلىق) دېدۇقكى، كالىنىڭ بىر پارچىسى بىلەن ئۆلۈكنى ئۇرۇڭلار (ئۇ تىرىلىپ قاتىلنى ئېيتىپ بېرىدۇ)**﴾ يەنى كالىنىڭ قانداق يېرىدىن بولسۇن بىر پارچىسى بولسا، مۆجىزە خاراكتېرلىق ئىش (يەنى ئۆلۈكنىڭ تىرىلىشى) يۈز بېرىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭ پالانى يېرىنىڭ بىر پارچىسى بىلەن ئۇرۇڭلار دەپ مۇئەييەن بىر ئەزاسىنىڭ پارچىسىنى كۆرسىتىپ بېرىش، بىزگە دىن ياكى دۇنيالىقىمىزدا پايدىسى بولىدىغان بولسا چوقۇم ئۇنى بىزگە كۆرسىتىپ بەرگەن بولاتتى ۋە لېكىن الله تائالا ئۇنى ئوچۇق بايان قىلماي، مۇجمەللا بايان قىلدى. بىزمۇ ئۇنى ھەر قانداق ئەزاسى بىلەن ئۇرسا بولىدۇ دەپ مۇجمەللا تونۇيمىز.
﴿**الله ئۆلۈكلەرنى شۇنداق (يەنى كۆز ئالدىڭلاردا بۇ ئۆلۈكنى تىرىلدۈرگەندەك) تىرىلدۈرىدۇ**﴾ يەنى ئۇلار ئۆلۈكنى ئۇردى، ئۇ تىرىلىپ قوپتى. الله تائالا ئۆلتۈرۈلگەن كىشىنى ئۇلارنىڭ كۆز ئالدىدا تىرىلدۈرۈش ئارقىلىق ئۆزىنىڭ ئۆلۈكنى تىرىلدۈرەلەيدىغان قۇدرىتىنىڭ بارلىقىغا ئۇلارنى ئاگاھلاندۇردى. ئۆلۈكنى تىرىلدۈرگەنلىكىنى ئۇلارغا (قىيامەت كۈنى) قايتا تىرىلىشنىڭ ھەق

ئىكەنلىكىگە ھۆججەت قىلدى ۋە ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئوتتۇرىسىدا بولۇۋاتقان جېدەلنى ئايرىغۇچى قىلدى. الله تائالا بۇ سۈرىدە ئۆلۈكنى تىرىلدۈرۈشنى بەش ئورۇندا كەلتۈردى.
① ــ يۇقىرىدا سۆزلەپ ئۆتكەن ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنى ئۆلتۈرۈپ قايتا تىرىلدۈرگەنلىك ۋەقەسىدە.
② ـ يۇقىرىدا بايان قىلىنغان قىسسىدە.
③ ـ ئۆلۈمدىن قورقۇپ ئۆزلىرىنىڭ ئۆيلىرىدىن قېچىپ چىقىپ كەتكەن كىشىلەرنىڭ قىسسىسىدە.
④ ـ خارابى بىر كەنتتىن ئۆتكەن كىشىنىڭ قىسسىسىدە.
⑤ ـ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ۋە تۆت دانە قۇشنىڭ قىسسىسىدە.
الله تائالا خالىسا كېيىنكى ئۈچ قىسسە بۇنىڭدىن كېيىن بايان قىلىنىدۇ. الله تائالا زېمىن ئۆلگەندىن كېيىن ئۇنى قايتا تىرىلدۈرىدىغانلىقى (يەنى زېمىندىكى ئوت ـ چۆپنىڭ ھەممىسى قۇرۇپ كەتكەندىن كېيىن ئۇنى قايتىدىن بىخلىتىپ كۆكەرتىشى) بىلەن ئىنساننىڭ جىسىملىرى پارچىلىنىپ چىرىپ كەتكەندىن كېيىنمۇ ئۇنى قايتا تىرىلدۈرۈشتەك ھەقىقەت ئۈستىدە ئاگاھلاندۇردى. بۇ ھەقىقەتنىڭ پاكىتى الله تائالانىڭ تۆۋەندىكى ئايىتىدۇر: ﴿ئۆلۈك (يەنى قۇرغاق) زېمىننى (يامغۇر بىلەن) تىرىلدۈرۈپ، ئۇنىڭدىن ئۇلار يەيدىغان ئاشلىقنى ئۆستۈرگەنلىكىمىز ئۇلارغا (الله نىڭ قۇدرىتى كامىلەسىنى كۆرسىتىدىغان) ئالامەتتۇر. بىز زېمىندا نۇرغۇنلىغان خورما باغلىرىنى، ئۈزۈم باغلىرىنى بەرپا قىلدۇق، شۇ زېمىندا بۇلاقلارنى ئېقىتتۇق. ئۇلار ئۇنىڭ (يەنى باغلارنىڭ) مېۋىسىنى يېسۇن، (بۇ مېۋىلەرنى) ئۇلارنىڭ قوللىرى ياراتقان ئەمەس، ئۇلار (الله نىڭ نېمەتلىرىگە) شۈكۈر قىلمامدۇ؟﴾[1].

* * * * * * *

ثُمَّ قَسَتۡ قُلُوبُكُم مِّنۢ بَعۡدِ ذَٰلِكَ فَهِيَ كَٱلۡحِجَارَةِ أَوۡ أَشَدُّ قَسۡوَةٗۚ وَإِنَّ مِنَ ٱلۡحِجَارَةِ لَمَا يَتَفَجَّرُ مِنۡهُ ٱلۡأَنۡهَٰرُۚ وَإِنَّ مِنۡهَا لَمَا يَشَّقَّقُ فَيَخۡرُجُ مِنۡهُ ٱلۡمَآءُۚ وَإِنَّ مِنۡهَا لَمَا يَهۡبِطُ مِنۡ خَشۡيَةِ ٱللَّهِۗ وَمَا ٱللَّهُ بِغَٰفِلٍ عَمَّا تَعۡمَلُونَ ﴿٧٤﴾

*(ئى يەھۇدىيلەر جامائەسى!) شۇنىڭدىن كېيىن (يەنى شانلىق مۆجىزىلەرنى كۆرگەندىن كېيىن) دىلىڭلار قېتىپ كەتتى، تاشتەك ياكى تاشتىنمۇ قاتتىق قېتىپ كەتتى. تاشلار ئارىسىدا ئىچىدىن (سۇ ئېتىلىپ چىقىپ) ئېرىقلار ھاسىل بولىدىغانلىرى بار، يېرىلىپ ئارىسىدىن سۇ چىقىدىغانلىرىمۇ بار؛ الله دىن قورقۇپ، (تاغ چوققىلىرىدىن) دومىلاپ چۈشىدىغانلىرىمۇ بار (دېمەك تاش يۇمشايدۇ، سىلەرنىڭ دىلىڭلار بولسا يۇمشىمايدۇ ۋە تەسىرلەنمەيدۇ)، الله قىلمىشىڭلاردىن غاپىل ئەمەستۇر*﴿74﴾.

## يەھۇدىيلارنىڭ دىللىرىنىڭ قاتتىقلىشىپ كەتكەنلىكى توغرىسىدا

ئىسرائىل ئەۋلادى الله تائالانىڭ بارلىقىغا دالالەت قىلىدىغان ئالامەتلەرنى ۋە الله تائالانىڭ ئۆلۈكنى تىرىلدۈرگىنىنى كۆرۈپ تۇرۇپ ئۇلارنىڭ دىللىرى قېتىپ قالغانلىقى ئۈچۈن الله تائالا ئۇلارغا

[1] سۈرە ياسىن 33 ــ 35 ـ ئايەتكىچە.

كايىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**(ئى يەھۇدىيلەر جامائەسى!) شۇنىڭدىن كېيىن (يەنى شانلىق مۆجىزىلەرنى كۆرگەندىن كېيىن) دىلىڭلار قېتىپ كەتتى**﴾ يەنى دىلىڭلار مەڭگۇ يۇمشىمايدىغان تاشتەك بولۇپ كەتتى.

شۇڭا الله تائالا مۆمىنلەرنىڭ ئەھۋالىنى شۇلارنىڭ ئەھۋالىغا ئوخشاش بولۇپ قېلىشتىن ئاگاھلاندۇرۇپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿مۆمىنلەرگە ئۇلارنىڭ دىللىرى الله نىڭ زىكرىگە ۋە نازىل بولغان ھەقىقەتكە (يەنى قۇرئان ئايەتلىرىگە) ئېرىيدىغان ۋاقىت يەتمىدىمۇ؟ ئۇلار ئىلگىرى كىتاب بېرىلگەنلەر (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) دەك بولمىسۇن، (ئۇلار بىلەن پەيغەمبەرلىرىنىڭ ئارىلىقىدىكى) زاماننىڭ ئۇزىرىشى بىلەن ئۇلارنىڭ دىللىرى قېتىپ كەتتى، ئۇلارنىڭ نۇرغۇنى الله نىڭ ئىتائىتىدىن چىققۇچىلاردۇر﴾[1].

ئەۋفي، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۆلتۈرۈلگەن كىشى كالىنىڭ پارچىلىرى بىلەن ئۇرۇلغاندا ئۇ تىرىلىپ قوپتى. ئۇنىڭدىن: سېنى كىم ئۆلتۈردى؟ دەپ سورىغاندا، ئۇ: مېنى قېرىندىشىمنىڭ بالىلىرى ئۆلتۈردى، دەپ جاۋاب بەردى. ئاندىن الله تائالا ئۇنىڭ جېنىنى ئالدى. الله تائالا ئۇنىڭ جېنىنى ئېلىپ بولغاندىن كېيىن، ئۇنىڭ قېرىندىشىنىڭ بالىلىرى الله بىلەن قەسەم بىز ئۇنى ئۆلتۈرمىدۇق دەپ ھەقىقەتنى كۆرۈپ تۇرۇپ ئۇنىڭغا تېنىۋالدى. شۇنىڭ بىلەن الله تائالا مۇنداق دېدى: ﴿**(ئى يەھۇدىيلەر جامائەسى!) شۇنىڭدىن كېيىن (يەنى شانلىق مۆجىزىلەرنى كۆرگەندىن كېيىن) دىلىڭلار قېتىپ كەتتى**﴾ يەنى (ئۆلتۈرۈلگەن) كىشىنىڭ قېرىندىشىنىڭ بالىلىرىنىڭ دىللىرى مەڭگۇ يۇمشىمايدىغان ﴿**تاشتەك ياكى تاشتىنمۇ قاتتىق قېتىپ كەتتى**﴾.

ئىسرائىل ئەۋلادى الله تائالانىڭ بارلىقىغا دالالەت قىلىدىغان ئالامەتلەرنى ۋە ئۆلۈكنى تىرىلدۈرگەنلىكتىن ئىبارەت مۆجىزىسىنى كۆرۈپ تۇرۇپمۇ زاماننىڭ ئۆتۈشى بىلەن ئۇلارنىڭ دىللىرى يۇمشۇمايدىغان دەرىجىدە تاشتەك ياكى تاشتىنمۇ قاتتىق قېتىپ كەتتى. چۈنكى، تاشلارنىڭ ئارىسىدا سۇ ئېتىلىپ چىقىپ ئېرىقلار ھاسىل بولىدىغان تاشلارمۇ بار ۋە ئاقمىسىمۇ يېرىلىپ سۇ چىقىپ تۇرىدىغانلىرى بار ۋە الله تائالادىن قورقۇپ تاغلارنىڭ ئۈستىدىن دۇملاپ چۈشىدىغان تاشلارمۇ بار.

﴿**تاشلار ئارىسىدا ئىچىدىن (سۇ ئېتىلىپ چىقىپ) ئېرىقلار ھاسىل بولىدىغانلىرى بار، يېرىلىپ ئارىسىدىن سۇ چىقىدىغانلىرىمۇ بار؛ الله دىن قورقۇپ، (تاغ چوققىلىرىدىن) دوملاپ چۈشىدىغانلىرىمۇ بار (دېمەك تاش يۇمشايدۇ، سىلەرنىڭ دىلىڭلار بولسا يۇمشىمايدۇ ۋە تەسىرلەنمەيدۇ)، الله قىلمىشىڭلاردىن غاپىل ئەمەستۇر**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: يەنى تاشلارنىڭ ئىچىدە سىلەر چاقىرىلغان ھەقىقەتنى قوبۇل قىلىشتا سىلەرنىڭ دىلىڭلاردىن يۇمشاقراق تاشلار بار.

## جانسىزلاردىمۇ مەلۇم دەرىجىدە ئېڭنىڭ بارلىقى توغرىسىدا

بەزى ئالىملار تاشنىڭ قورقۇشى ھەقىقەت ئەمەس دەپ گۇمان قىلىدۇ. يەنى جانسىز نەرسىلەردە قورقۇش ۋە قۇرقماسلىق تۇيغۇسى يوق، دېمەكچى.

---

[1] سۈرە ھەدىد 16 ـ ئايەت.

ئىمام رازى، قۇرتۇبى ۋە ئۇلاردىن باشقا ئالىملار بولسا: ئۇنداق گۇمان قىلىشنىڭ ھاجىتى يوق دېدى. چۈنكى، اللّه تائالا جانسىزلاردىمۇ سېزىش، ھېس قىلىش، بىلىش ئىقتىدارىنى يارىتىدۇ. قۇرئاندا جانسىزلاردىمۇ شۇ ئىقتىدارنىڭ بارلىقىنى ئىسپاتلاپ بېرىدىغان نۇرغۇنلىغان ئايەتلەر بار، دېدى.

تۆۋەندىكى ئايەتلەر شۇ ئايەتلەرنىڭ قاتارىدىندۇر: ﴿شۈبھىسىزكى، بىز ئامانەتنى (يەنى پەرزلەرنى ۋە شەرىئەت تەكلىپلىرىنى) ئاسمانلارغا، زېمىنغا ۋە تاغلارغا تەڭلىدۇق، ئۇلار ئۇنى ئۈستىگە ئالمىدى، ئۇنىڭ (ئېغىرلىقى) دىن قورقتى﴾[1] ﴿يەتتە ئاسمان ـ زېمىن ۋە ئۇلاردىكى مەخلۇقاتلار اللّه نى پاك دەپ بىلىدۇ﴾[2] ﴿ئوت ـ چۆپلەر، دەل ـ دەرەخلەر سەجدە قىلىدۇ (يەنى اللّه نىڭ ئىرادىسىگە بويسۇنىدۇ)﴾[3] ﴿ئۇلار اللّه ياراتقان شەيئىلەرنىڭ سايىلىرىنىڭ بويسۇنغان ھالدا اللّه غا سەجدە قىلىش يۈزىسىدىن ئوڭ ـ سولغا مايىل بولۇپ تۇرغانلىقىنى كۆرمىدىمۇ؟﴾[4] ﴿ئىككىلىسى « ئىختىيارىي كەلدۇق » دېدى﴾[5] ﴿ئەگەر بىز بۇ قۇرئاننى بىرەر تاغقا نازىل قىلساق، چوقۇم سەن ئۇنىڭ اللّه دىن قورققانلىقتىن باش ئەگكەنلىكىنى، يېرىلىپ كەتكەنلىكىنى كۆرەتتىڭ﴾[6] ﴿ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ تېرىلىرىگە: « نېمىشقا بىزنىڭ زىيىنىمىزغا گۇۋاھلىق بەردىڭلار؟ » دەيدۇ، تېرىلىرى: « ھەر نەرسىنى سۆزلەتكەن اللّه بىزنى سۆزلەتتى﴾[7].

ئىمام بۇخارىنىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: « بۇ بىزنى ياخشى كۆرىدىغان ھەم بىزمۇ ئۇنى ياخشى كۆرىدىغان تاغدۇر » توغرا ۋە ئىشەنچلىك خەۋەردە، خورما دەرىخىنىڭ كۆتىكىنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئىشتىياق باغلاپ، ئۇنىڭدىن ئاۋاز چىققانلىقى بايان قىلىنىپ كەلدى.

ئىمام مۇسلىمنىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: « مەككىدە مەن پەيغەمبەر بولۇشتىن بۇرۇن ماڭا سالام قىلىدىغان بىر تاش بار ئىدى، مەن ئۇ تاشنى ھازىرمۇ تونۇيمەن ». ھەرەمدىكى قارا تاش ”ھەجەرىلئەسۋەد“ توغرىسىدا مۇنداق ھەدىس بار: « ئۇ قارا تاش ئۆزىنى چىن ئىخلاس بىلەن سۆيگەن كىشىگە قىيامەت كۈنى گۇۋاھلىق بېرىدۇ »[8].

* * * * * * *

۞ أَفَتَطۡمَعُونَ أَن يُؤۡمِنُواْ لَكُمۡ وَقَدۡ كَانَ فَرِيقٞ مِّنۡهُمۡ يَسۡمَعُونَ كَلَٰمَ ٱللَّهِ ثُمَّ يُحَرِّفُونَهُۥ مِنۢ بَعۡدِ مَا عَقَلُوهُ وَهُمۡ يَعۡلَمُونَ ﴿٧٥﴾ وَإِذَا لَقُواْ ٱلَّذِينَ ءَامَنُواْ قَالُوٓاْ ءَامَنَّا وَإِذَا خَلَا بَعۡضُهُمۡ إِلَىٰ

---

(1) سۈرە ئەھزاب 72 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
(2) سۈرە ئىسرا 44 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
(3) سۈرە رەھمان 6 ـ ئايەت.
(4) سۈرە نەھل 48 ـ ئايەت.
(5) سۈرە فۇسسىلەت 11 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
(6) سۈرە ھەشر 21 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
(7) سۈرە فۇسسىلەت 21 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
(8) بۇ ئايەت ۋە ھەدىسلەردىن جانسىزلارنىڭمۇ بىر نەرسىگە گۇۋاھلىق بېرەلەيدىغانلىقىنى ۋە بىر نەرسە سېزەلەيدىغانلىقىنى ياكى سەجدە قىلىدىغانلىقىنى ياكى شۇنىڭغا ئوخشاش سېزىش ئىقتىدارىنىڭ بارلىقىنى ئىسپاتلاپ بېرىدۇ. ئۇنىڭدىن اللّه تائالانىڭ جانسىزلاردىمۇ شۇنداق ئىقتىدارنى يارىتىدىغانلىقىنى كۆرۈۋالالايمىز.

بَعۡضٖ قَالُوٓاْ أَتُحَدِّثُونَهُم بِمَا فَتَحَ ٱللَّهُ عَلَيۡكُمۡ لِيُحَآجُّوكُم بِهِۦ عِندَ رَبِّكُمۡۚ أَفَلَا تَعۡقِلُونَ ﴿٧٦﴾ أَوَلَا
يَعۡلَمُونَ أَنَّ ٱللَّهَ يَعۡلَمُ مَا يُسِرُّونَ وَمَا يُعۡلِنُونَ ﴿٧٧﴾

*(ئى مۆمىنلەر جامائەسى! دەۋىتىڭلار ئارقىلىق) يەھۇدىيلارنىڭ ئىمان ئېيتىشىنى ئۈمىد قىلامسىلەر؟ ھالبۇكى ئۇلاردىن بىر گۇرۇھ ئادەم الله نىڭ كالامىنى ئاڭلاپ چۈشەنگەندىن كېيىن، ئۇنى بىلىپ تۇرۇپ (قەستەن) ئۆزگەرتىۋەتتى*﴿75﴾*. ئۇلار مۆمىنلەر بىلەن ئۇچراشقانلىرىدا: «ئىمان ئېيتتۇق» دەيتتى. بىر ـ بىرى بىلەن يالغۇز جايدا ئېيىشقانلىرىدا: «پەرۋەردىگارىڭلار قېشىدا مۆمىنلەر سىلەرگە قارشى پاكىت كۆرسەتسۇن دەپ الله سىلەرگە بىلدۈرگەن ۋەھيىنى (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ تەۋراتتىكى سۈپەتلىرىنى) ئۇلارغا سۆزلەپ بېرەمسىلەر؟ (بۇنى) چۈشەنمەمسىلەر!» دەيتتى*﴿76﴾*. يەھۇدىيلار ئۆزلىرىنىڭ يوشۇرۇن ۋە ئاشكارا ئىشلىرىنى الله نىڭ بىلىپ تۇرىدىغانلىقىنى ئۇقمامدۇ؟*﴿77﴾.

## پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىسىدىكى يەھۇدىيلارنىڭ ئىمان ئېيتىشىدىن ئۈمىد ئۈزۈلگەنلىكى توغرىسىدا

﴿(ئى مۆمىنلەر جامائەسى! دەۋىتىڭلار ئارقىلىق) يەھۇدىيلارنىڭ ئىمان ئېيتىشىنى ئۈمىد قىلامسىلەر؟﴾ يەنى ئى مۆمىنلەر! سىلەر (اللە تائالانىڭ بارلىقىنى) بىلدۈرىدىغان ئاشكارا پاكىتلارنى كۆرۈپ تۇرۇپ دىللىرى قېتىپ كەتكەن يەھۇدىيلارنىڭ ئىچىدىكى، توغرا يولدىن ئېزىپ كەتكەن بىر تۈركۈم يەھۇدىيلارنىڭ سىلەرگە بويسۇنۇشىنى ئۈمىد قىلامسىلەر؟

﴿ھالبۇكى ئۇلاردىن بىر گۇرۇھ ئادەم اللە نىڭ كالامىنى ئاڭلاپ چۈشەنگەندىن كېيىن، ئۇنى بىلىپ تۇرۇپ (قەستەن) ئۆزگەرتىۋەتتى﴾ يەنى ئۇلار (اللە تائالانىڭ سۆزىنى) ناھايىتى ئېنىق چۈشىنىپ تۇرۇپ ئۇنى ئۆزگەرتىۋېتىدۇ. ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئۆزگەرتىۋېتىشتەك خاتالىقىنى بىلىدۇ. بۇ ھەقتە اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئەھدىنى بۇزغانلىقلىرى ئۈچۈن ئۇلارنى رەھمىتىمىزدىن يىراق قىلدۇق، ئۇلارنىڭ دىللىرىنى (ئىمانىنى قوبۇل قىلىشقا يۇمشىمايدىغان دەرىجىدە) قاتتىق قىلدۇق، ئۇلار (تەۋراتنىڭ) سۆزلىرىنى ئۆزگەرتىۋېتىدۇ﴾[1].

﴿ھالبۇكى ئۇلاردىن بىر گۇرۇھ ئادەم اللە نىڭ كالامىنى ئاڭلاپ چۈشەنگەندىن كېيىن، ئۇنى بىلىپ تۇرۇپ (قەستەن) ئۆزگەرتىۋەتتى﴾ اللە تائالانىڭ بۇ ئايىتى توغرىسىدا قەتادە مۇنداق دەيدۇ: يەھۇدىيلار اللە تائالانىڭ ئايىتىنى ئاڭلاپ، ئۇنى ياخشى چۈشىنىپ بولغاندىن كېيىن ئۆزگەرتىۋەتتى. مۇجاھىد مۇنداق دەيدۇ: اللە تائالانىڭ ئايىتىنى ئۆزگەرتىپ، يوشۇرغانلار بولسا يەھۇدىيلارنىڭ ئالىملىرىدۇر.

ئىبنى ۋەھب، ئىبنى زەيدنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: اللە تائالا ئۇلارغا چۈشۈرۈپ بەرگەن تەۋراتنى ئۇلار ئۆزگەرتىپ ئۇنىڭ ئىچىدىكى ھالالنى ھارام، ھارامنى ھالال قىلىپ، ھەقىقەتنى ئاستىن ئۈستىن قىلىۋەتتى. ئۇلارنىڭ ئىچىدىن ھەق ئۈستىدىكى ئادەم ئۇلارغا پارا ئېلىپ كەلسە، ئۇلار ئۇنىڭغا، اللە تائالانىڭ كىتابى (تەۋراتنىكى) توغرا ھۆكۈم بىلەن ھۆكۈم قىلاتتى. خاتا ئىش ئۈستىدىكى بىر ئادەم ئۇلارغا پارا ئېلىپ كەلسە ئۇلار شۇ كىتابنىڭ (تەۋراتنىڭ) ئۆزى بىلەن ئۇنىڭ پايدىسىغا ھۆكۈم چىقىراتتى. ھەق ئۈستىدە بولمىغان بىرئادەم ئۇلارغا پارا ياكى ھېچقانداق بىر نەرسە ئېلىپ كەلمىسە، ئۇلار ئۇنىڭغا تەۋراتتا نېمە بولسا شۇنىڭ بىلەن ھۆكۈم چىقىراتتى. (دېمەك ھەر قانداق ئادەم پارا بەرسە ئۇلار تەۋراتنىڭ ھۆكۈملىرىنى شۇ ئادەمنىڭ پايدىسىغا ئۆزگەرتىپ بېرەتتى). شۇڭا اللە ئۇلارغا مۇنداق دەيدۇ: ﴿كىشىلەرنى ياخشى ئىشقا بۇيرۇپ ئۆزەڭلارنى ئۇنتۇمسىلەر؟ ھالبۇكى، سىلەر كىتاب (يەنى تەۋرات) نى ئوقۇپ تۇرىسىلەر، چۈشەنمەمسىلەر﴾[2].

## يەھۇدىيلارنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى بىلىپ تۇرۇپ ئۇنىڭغا ئىمان كەلتۈرمىگەنلىكى توغرىسىدا

﴿ئۇلار مۆمىنلەر بىلەن ئۇچراشقانلىرىدا: «ئىمان ئېيتتۇق» دەيتتى. بىر ـ بىرى بىلەن يالغۇز جايدا تېپىشقانلىرىدا: «پەرۋەردىگارىڭلار قېشىدا مۆمىنلەر سىلەرگە قارشى پاكىت كۆرسەتسۇن دەپ

---

[1] سۈرە مائىدە 13 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە بەقەرە 44 ـ ئايەت.

**اﷲ سىلەرگە بىلدۈرگەن ۋەھيىنى (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ تەۋراتتىكى سۈپەتلىرىنى) ئۇلارغا سۆزلەپ بېرەمسىلەر؟ (بۇنى) چۈشەنمەمسىلەر! » دەيتتى﴾.**

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: (ئۇلار مۆمىنلەرگە) شەكسىزكى سىلەرنىڭ قېرىندىشىڭلار مۇھەممەد اﷲ تائالانىڭ پەيغەمبىرى. لېكىن ئۇ سىلەرگىلا خاس پەيغەمبەردۇر، دەيدۇ. ئۇلار ئۆز ئارا يالغۇز جايدا تېپىشقاندا سىلەر بۇ توغرۇلۇق ئەرەبلەرگە سۆزلەپ بەرمەڭلار. چۈنكى، سىلەر بۇرۇن ئۇ پەيغەمبەر بىلەن كاپىرلارغا قارشى ئۆزەڭلارغا ياردەم تىلەيتتىڭلار، ئۇ پەيغەمبەر ئۇلاردىن بولۇپ قالدى، دېيىشىدۇ. (اﷲ تائالا يەھۇدىيلارغا) سىلەر ئۇنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى تونۇيسىلەر ئۇنىڭغا ئەگىشىش توغرۇلۇق (اﷲ تائالا) سىلەردىن ۋەدە ئالغانلىقىنى بىلىسىلەر دەپ، (يەھۇدىيلارنىڭ ئۆزئارا) ئۇ بىز كۈتكەن ۋە كىتابلىرىمىزدا بايان قىلىنغان ھەق پەيغەمبەر، لېكىن سىلەر ئۇنىڭدىن تېنىۋېلىڭلار ۋە ئۇنى ئېتىراپ قىلماڭلار دېيىشكەنلىكىنى بايان قىلىپ يۇقىرىدىكى ئايەتنى نازىل قىلدى.

ھەسەنبەسرى مۇنداق دەيدۇ: ئۇ يەھۇدىيلار مۆمىنلەرگە يولۇقسا بىز ئىمان ئېيتتۇق دەيتتى، ئۆزلىرى ئۆزئارا بىر جايغا كەلسە، مۆمىنلەر سىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ دەرگاھىدا سىلەرنىڭ زىيىنىڭلارغا پاكىت قىلىۋالماسلىقى ئۈچۈن، كىتابىڭلار تەۋراتتا اﷲ سىلەرگە بىلدۈرگەن (يەنى يەھۇدىيلارغا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى بىلدۈرگەن) نەرسىنى مۇھەممەدنىڭ ساھابىلىرىغا ئېيتىپ بەرمەڭلار دەيتتى.

﴿**يەھۇدىيلار ئۆزلىرىنىڭ يوشۇرۇن ۋە ئاشكارا ئىشلىرىنى اﷲ نىڭ بىلىپ تۇرىدىغانلىقىنى ئۇقمامدۇ؟**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەبۇئالىيە مۇنداق دەيدۇ: يەنى يەھۇدىيلار ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى ئۆزلىرىنىڭ كىتابلىرىدىن ئېنىق ئوقۇپ تۇرۇپ، ئۆزلىرىنىڭ ئۇنى يالغانغا چىقارغانلىقىنى ۋە ئۇنىڭغا ئىشەنمىگەنلىكىنى اﷲ تائالادىن يوشۇرغانلىقىنى اﷲ بىلىدۇ.

﴿**ۋە ئاشكارا ئىشلىرىنى**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەبۇئالىيە، رەبىئ ۋە قەتادە قاتارلىقلار مۇنداق دەيدۇ: يەنى اﷲ تائالا ئۇلارنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ساھابىلارغا بىز ئىمان ئېيتتۇق دەپ ئاشكارىلىغانلىقىنىمۇ بىلىدۇ.

* * * * * * *

وَمِنۡهُمۡ أُمِّيُّونَ لَا يَعۡلَمُونَ ٱلۡكِتَٰبَ إِلَّآ أَمَانِيَّ وَإِنۡ هُمۡ إِلَّا يَظُنُّونَ ﴿٧٨﴾ فَوَيۡلٞ لِّلَّذِينَ يَكۡتُبُونَ
ٱلۡكِتَٰبَ بِأَيۡدِيهِمۡ ثُمَّ يَقُولُونَ هَٰذَا مِنۡ عِندِ ٱللَّهِ لِيَشۡتَرُواْ بِهِۦ ثَمَنٗا قَلِيلٗاۖ فَوَيۡلٞ لَّهُم مِّمَّا كَتَبَتۡ
أَيۡدِيهِمۡ وَوَيۡلٞ لَّهُم مِّمَّا يَكۡسِبُونَ ﴿٧٩﴾

*ئۇلارنىڭ ساۋاتسىزلىرى كىتابنى (يەنى تەۋراتنى) ئۇقمايدۇ، (ئەھبارلىرى ئويدۇرۇپ چىققان) ئويدۇرمىلارنىلا بىلىدۇ، گۇمان بىلەنلا ئىش قىلىدۇ﴿78﴾. كىتابنى ئۆز قوللىرى بىلەن يېزىپ ئۇنى ئاز پۇلغا سېتىش (يەنى دۇنيانىڭ ئازغىنا مەنپەئەتى) ئۈچۈن، بۇ اﷲ تەرىپىدىن نازىل بولغان دېگۈچىلەرگە ۋاي! قولى بىلەن يازغانلىرى (يەنى تەۋراتنى ئۆزگەرتكەنلىكلىرى) ئۈچۈن ئۇلارغا ۋاي! (بۇنىڭ بىلەن) ئېرىشكەن (ھارام) نەرسىلىرى ئۈچۈن ئۇلارغا ۋاي!﴿79﴾.*

## «ئەلئۇممى» ساۋاتسىز دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى توغرىسىدا

﴿**ئۇلارنىڭ ساۋاتسىزلىرى**﴾ دېگەن ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇجاھىد مۇنداق دەيدۇ: ئۇ ساۋاتسىز كىشىلەر ئەھلى كىتابلاردۇر. ئەبۇئالىيە، رەبىئ، قەتادە، ئىبراھىم نەخەئى ۋە باشقىلار مۇنداق دەيدۇ: ئۇلار خەت يېزىشنى بىلمەيدىغان ساۋاتسىز كىشىلەردۇر، بۇ مەنىنى تۆۋەندىكى ئايەت ئوچۇق ئىپادىلەيدۇ: ﴿**كىتابنى (يەنى تەۋراتنى) ئۇقمايدۇ**﴾ ئۇلار كىتابنىڭ ئىچىدە نېمە يېزىلغانلىقىنى بىلمەيدۇ. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خەت يېزىشنى بىلمىگەنلىكى ئۈچۈن ساۋاتسىز دەپ سۈپەتلەندى.

الله تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى خەت يازالمايدىغانلىقى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئىلگىرى سەن كىتاب ئوقۇشنى بىلمەيتتىڭ، خەت يېزىشنىمۇ بىلمەيتتىڭ، (مۇبادا سەن كىتاب ئوقۇغان، خەت يازىدىغان بولساڭ) ئۇ چاغدا ھەققە قارشى تۇرغۇچىلار چوقۇم گۇمانلىناتتى﴾[1].

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «ھەقىقەتەن بىز خەت يازالمايدىغان ۋە ھېساب ئۇقمايدىغان ساۋاتسىز مىللەتتۇرمىز. بىر ئاي دېگەن مۇنداق، مۇنداق (يەنى 29 ياكى 30 كۈن) بولىدۇ». يەنى بىز ئىبادەتلىرىمىزنىڭ ۋاقىتلىرىنى بەلگىلەشتە يېزىشقا ۋە ھېسابقا موھتاج بولمايمىز. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿الله ئۇممىلەرگە (يەنى يېزىشنى ۋە ئوقۇشنى ئۇقمايدىغان ئەرەبلەرگە) ئۇلارنىڭ ئىچىدىن بىر پەيغەمبەرنى (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى) ئەۋەتتى﴾[2].

﴿**(ئەھبارلىرى ئويدۇرۇپ چىققان) ئويدۇرمىلارنىلا بىلىدۇ**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى توغرىسىدا زەھھاك، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۇلار پەقەت (ئالىملىرىنىڭ) ئېغىزلىرىدىن چىققان يالغانلىرىنىلا بىلىدۇ. ئۇلار پەقەت ئالىملىرىنىڭ ئويدۇرمىسىنىلا بىلىدۇ، دېگەن مەنىنى بېرىدۇ دېگەن كۆز قاراشمۇ بار.

مۇجاھىد مۇنداق دەيدۇ: الله تائالا ساۋاتسىز دەپ سۈپەتلىگەن كىشىلەر (يەنى يەھۇدىيلار) الله تائالا مۇسا ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرۈپ بەرگەن كىتابتىن (يەنى تەۋراتتىن) ھېچ نېمىنى چۈشەنمەيدۇ. لېكىن ئۇلار يالغاننى ۋە بوھتاننى توقۇيدۇ.

﴿**گۇمان بىلەنلا ئىش قىلىدۇ**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەبۇئالىيە، رەبىئ ۋە قەتادە قاتارلىقلار مۇنداق دەيدۇ: يەھۇدىيلار الله تائالادىن ئورۇنسىز گۇمانلىنىدۇ. مۇجاھىد يەنە مۇنداق دەيدۇ: ئۇلار پەقەت يالغاننىلا ئېيتىدۇ.

## الله تائالانىڭ ئايىتىنى ئۆزگەرتىۋەتكەن يەھۇدىيلارنىڭ قاتتىق ئازابلىنىدىغانلىقى توغرىسىدا

﴿**كىتابنى ئۆز قوللىرى بىلەن يېزىپ ئۇنى ئاز پۇلغا سېتىش (يەنى دۇنيانىڭ ئازغىنا مەنپەئىتى) ئۈچۈن، بۇ الله تەرىپىدىن نازىل بولغان دېگۈچىلەرگە ۋاي!**﴾ بۇلار يەھۇدىيلارنىڭ باشقا بىر تۈرى، بۇلار الله تائالاغا يالغان ئېيتىش، بوھتان توقۇش، كىشىلەرنىڭ ماللىرىنى ھارامدىن ھەقسىز يېيىلىش بىلەن كىشىلەرنى ئازغۇنلۇققا چاقىرىدىغانلاردۇر. زۆھرى مۇنداق دەيدۇ: ماڭا ئۇبەيدۇللاھ ئىبنى ئابدۇللاھ، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئېيتىپ بەردى: ئى مۇسۇلمانلار

[1] سۈرە ئەنكەبۇت 48 ـ ئايەت.
[2] سۈرە جۇمۇئە 2 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

جامائەسى! سىلەر بىرەر نەرسە توغرۇلۇق ئەھلى كىتابتىن (يەنى يەھۇدىيلاردىن) قانداق سوئال سورايسىلەر؟

① ئۇلار اللّٰه تائالانىڭ خەۋەرلىرىنى يەنى اللّٰه نىڭ ئۇلارنىڭ پەيغەمبىرىگە چۈشۈرگەن كىتابىنى يېڭى باشتىن توقۇغان تۇرسا، سىلەر غەپلەتكە پېتىپ ئۇنى ئوقۇمسىلەر؟

② ئەھلى كىتاب (يەنى يەھۇدىيلار) اللّٰه تائالانىڭ كىتابىنى ئۆز قولى بىلەن ئۆزگەرتىپ يېزىپ ئازغىنا پۇلغا سېتىش ئۈچۈن ”بۇ اللّٰه تەرىپىدىن“ چۈشتى دېگەنلىكىنى اللّٰه تائالا سىلەرگە سۆزلەپ بەرگەن تۇرسا، اللّٰه تەرىپىدىن سىلەرگە بېرىلگەن بۇ بىلىم (قۇرئان ۋە ھەدىسى) سىلەرنىڭ يەھۇدىيلاردىن سوئال سورىشىڭلاردىن بىھاجەت قىلمىدىمۇ؟ بىز ئۇلارنىڭ بىرەرسىنىڭمۇ سىلەرگە چۈشكەن ھەق دىن (ئىسلام دىنى) توغرۇلۇق سىلەردىن سوئال سورىغانلىقىنى كۆرمىدۇق.

﴿**قولى بىلەن يازغانلىرى (يەنى تەۋراتنى ئۆزگەرتكەنلىكلىرى) ئۈچۈن ئۇلارغا ۋاي! (بۇنىڭ بىلەن) ئېرىشكەن (هارام) نەرسىلىرى ئۈچۈن ئۇلارغا ۋاي!**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە زەھھاك، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: يەنى يالغان بىلەن بوھتاننى ئۆز قوللىرى بىلەن يازغانلىقى ۋە ھارامنى يېگەنلىكى ئۈچۈن ئۇلارغا قاتتىق ئازاب بولسۇن!

* * * * * * *

وَقَالُوا۟ لَن تَمَسَّنَا ٱلنَّارُ إِلَّآ أَيَّامًا مَّعْدُودَةً ۚ قُلْ أَتَّخَذْتُمْ عِندَ ٱللَّهِ عَهْدًا فَلَن يُخْلِفَ ٱللَّهُ عَهْدَهُۥٓ ۖ أَمْ تَقُولُونَ عَلَى ٱللَّهِ مَا لَا تَعْلَمُونَ ﴿٨٠﴾

*ئۇلار: «بىزنى دوزاخ ئوتى ساناقلىق كۈنلەرلا كۆيدۈرىدۇ» دەيدۇ. (ئۇلارغا) «سىلەرگە اللّٰه شۇنداق قىلىشقا ۋەدە بەرگەنمۇ، (ۋەدە بەرگەن بولسا) اللّٰه ۋەدىسىگە ھەرگىزمۇ خىلاپلىق قىلمايدۇ، ياكى ئۆزەڭلار بىلمەيدىغاننى اللّٰه نامىدىن دەۋاتامسىلەر؟» دېگىن*﴿80﴾.

## يەھۇدىيلارنىڭ دوزاختا بىر نەچچە كۈنلا تۇرىمىز دەپ خام خىيال قىلىدىغانلىقى توغرىسىدا

اللّٰه تائالا يەھۇدىيلارنىڭ بىز دوزاختا بىر نەچچە كۈنلا تۇرۇپ، ئاندىن ئۇنىڭدىن قۇتۇلىمىز دەپ دەۋا قىلغانلىقىدىن خەۋەر بەردى. ئاندىن ئۇلارغا جاۋابەن مۇنداق دېدى: ﴿**سىلەرگە اللّٰه شۇنداق قىلىشقا ۋەدە بەرگەنمۇ**﴾ يەنى بىر نەچچە كۈن دوزاختا تۇرغۇزۇپ ئاندىن ئۇنىڭدىن قۇتۇلدۇرۇشقا، ئەگەر (اللّٰه تائالا سىلەرگە ۋەدە بەرگەن بولسا) اللّٰه ھەرگىز ۋەدىسىگە خىلاپلىق قىلمايدۇ ۋە لېكىن (اللّٰه تائالا ئۇنداق قىلىشقا) ۋەدە بەرمىدى.

﴿**ئۇلار: «بىزنى دوزاخ ئوتى ساناقلىق كۈنلەرلا كۆيدۈرىدۇ» دەيدۇ**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەۋفى، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: يەھۇدىيلار، بىز 40 كۈنلا دوزاختا تۇرىمىز دەيدۇ. باشقىلار: ئۇ 40 كۈن ئۇلارنىڭ موزايغا ئىبادەت قىلغان ۋاقتىنىڭ مۇددىتىدۇر» دەپ قوشۇپ قويىدى.

ھافىز ئەبۇبەكرى ئىبنى مەردەۋەي ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: خەيبەر فەتھى قىلىنغاندا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا زەھەرلەنگەن بىر قوي ھەدىيە قىلىندى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: بۇ يەردە بار يەھۇدىيلارنىڭ ھەممىسىنى مېنىڭ يېنىمغا يىغىپ ئېلىپ كېلىڭلار» (يەھۇدىيلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ

تويلانغاندىن كېيىن) پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ئۇلاردىن: «سىلەرنىڭ داداڭلار كىم؟» دەپ سورىدى. ئۇلار: پالانى دەپ جاۋاب بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ئۇلارغا: «يالغان ئېيتتىڭلار، سىلەرنىڭ داداڭلار پالانى» دېدى. ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامغا، راست تاپتىڭ دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام: «مەن سىلەردىن بىر نەرسە سورىسام سىلەر ماڭا راست گەپ قىلامسىلەر؟» دەپ سورىدى. ئۇلار: ھەئە، ئى مۇھەممەد! يالغان سۆزلىسەك بىزنىڭ دادىمىزنىڭ كىملىكىنى بىلىپ قالغاندەك بىلىپ قالىدىكەنسەن دەپ جاۋاب بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ئۇلاردىن: «كىم دوزاخقا كىرىدىغان كىشىلەردىن بولىدۇ؟» دەپ سورىدى. ئۇلار: بىز دوزاختا ئاز تۇرىمىز، ئاندىن سىلەر بىزنىڭ كەينىمىزدىن دوزاخقا كىرىسىلەر دەپ جاۋاب بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ئۇلارغا: «(الله تائالا) سىلەرنى خار قىلسۇن. الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، بىز سىلەرنىڭ كەينىڭلاردىن دوزاخقا ھەرگىز كىرمەيمىز. (يەنى بىز دوزاخقا ھەرگىز كىرمەيمىز)» دەپ جاۋاب بەردى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ئۇلاردىن: «مەن بىر نەرسىنى سورىسام، سىلەر ماڭا راست گەپ قىلامسىلەر؟» دەپ سورىدى. ئۇلار: ھەئە، ئى مۇھەممەد! دەپ جاۋاب بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ئۇلاردىن: «بۇ قوينىڭ گۆشىگە زەھەر سالدىڭلارمۇ؟» دەپ سورىدى. ئۇلار: ھەئە، دەپ جاۋاب بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام: «نېمىشقا ئۇنداق قىلدىڭلار؟» دەپ سورىدى. ئۇلار: سەن (مەن پەيغەمبەر دېگەن سۆزۈڭدە) يالغانچى (يەنى يالغان پەيغەمبەر) بولساڭ بىز سەندىن قۇتۇلايلى، ئەگەر راست پەيغەمبەر بولساڭ ئۇ ساڭا ھېچقانداق زىيان قىلالمايدۇ دەپ ئويلاپ شۇنداق قىلدۇق دەپ جاۋاب بەردى». بۇ ھەدىسنى ئىمام ئەھمەد، بۇخارى ۋە نەسەئى قاتارلىقلارمۇ رىۋايەت قىلدى.

* * * * * * *

بَلَىٰ مَن كَسَبَ سَيِّئَةً وَأَحَٰطَتۡ بِهِۦ خَطِيٓـَٔتُهُۥ فَأُوْلَٰٓئِكَ أَصۡحَٰبُ ٱلنَّارِۖ هُمۡ فِيهَا خَٰلِدُونَ ﴿٨١﴾

وَٱلَّذِينَ ءَامَنُواْ وَعَمِلُواْ ٱلصَّٰلِحَٰتِ أُوْلَٰٓئِكَ أَصۡحَٰبُ ٱلۡجَنَّةِۖ هُمۡ فِيهَا خَٰلِدُونَ ﴿٨٢﴾

***ئۇنداق ئەمەس (سىلەرنى دوزاخ ئوتى كۆيدۈرىدۇ)، گۇناھ قىلغان ۋەگۇناھقا چۆمۈپ كەتكەنلەر ئەھلى دوزاختۇر، ئۇلار دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ﴿81﴾. ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار ئەھلى جەننەتتۇر. ئۇلار جەننەتتە مەڭگۈ قالىدۇ﴿82﴾.***

بۇ ئايەتتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ئى يەھۇدىيلار! ئىش سىلەر ئويلىغاندەك ۋە كۈتكەندەك ئەمەس. ئىشنىڭ ھەقىقىتى شۇكى، كىم خاتا ئىش قىلىپ، ئۇنىڭ خاتالىقلىرى ئۇنى چىرمىۋالغان بولسا يەنى قىيامەت كۈنىدە ھېچقانداق ياخشىلىقى يوق بولۇپ، بەلكى ئۇنىڭ قىلغان ھەممە ئىشلىرى يامان ئىش بولسا، ئۇ دوزاخقا كىرىدىغانلارنىڭ قاتارىدىن بولىدۇ.

﴿**ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار**﴾ يەنى الله تائالاغا، ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىشەنگەن ۋە دىنىنىڭ يوليورۇقلىرىغا ئۇيغۇن كېلىدىغان ياخشى ئىشلارنى قىلغان كىشىلەر جەننەتكە كىرىدىغانلارنىڭ قاتارىدىن بولىدۇ.

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿(الله ۋەدە قىلغان ساۋاب) سىلەرنىڭ قۇرۇق ئارزۇيۇڭلار ۋە ئەھلى كىتابنىڭ قۇرۇق ئارزۇسى بىلەن قولغا كەلمەيدۇ، كىمكى بىر يامانلىق قىلىدىكەن، بۇنىڭ ئۈچۈن (دۇنيادا ياكى ئاخىرەتتە) جازالىنىدۇ، ئۇ ئۆزى ئۈچۈن الله دىن باشقا (الله نىڭ ئازابىدىن قۇتۇلدۇرىدىغان) ھېچقانداق دوست ۋە ھېچقانداق مەدەتكار تاپالمايدۇ. ئەر ـ ئاياللاردىن مۆمىن

بولۇپ تۇرۇپ ياخشى ئىشلارنى قىلغانلار جەننەتكە داخىل بولىدۇ، ئۇلارغا قىلچە زۇلۇم قىلىنمايدۇ (يەنى ئۇلارنىڭ قىلغان ئەمەللىرىنىڭ ساۋابى قىلچە كېمەيتىۋېتىلمەيدۇ)﴾[1].

﴿**ۋە گۇناھقا چۆمۈپ كەتكەنلەر**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەبۇھۇرەيرە، ئەبۇۋائىل، ئاتا ۋە ھەسەن قاتارلىقلار مۇنداق دەيدۇ: ئۇ گۇناھكارنى (ئۇنىڭ اللە تائالاغا كەلتۈرگەن) شېرىكى قورشىۋالدى.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەئمەش، ئەبۇرەزىيندىن رەبىيئ ئىبنى خۇسەيمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۇ قىلغان خاتالىقىغا تەۋبە قىلىشتىن بۇرۇن، خاتالىق بىلەن ئۆلۈپ كەتكەن كىشىنى كۆرسىتىدۇ. بۇ مەنىنى سۇددى، ئەبۇرەزىيندىن يۇقىرىقىدەك بايان قىلدى. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەبۇئالىيە، مۇجاھىد، ھەسەن، قەتادە ۋە رەبىيئ ئىبنى ئەنەس قاتارلىقلار مۇنداق دەيدۇ: ئۇ چوڭ گۇناھلىرى قورشىۋالغان كىشىدۇر.

## كىچىك گۇناھلار كۆپەيسە ھالاكەتكە ئېلىپ بارىدىغانلىقى توغرىسىدا

بۇ يەردە ئىمام ئەھمەد، ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق بىر ھەدىسنى بايان قىلىنىدۇ؛ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «سىلەر كىچىك گۇناھلاردىن ساقلىنىڭلار، چۈنكى، كىچىك گۇناھلار بىر كىشىدە سادىر بولۇپ كۆپىيىۋەرسە ئۇنى ھالاك قىلىپ قويىدۇ».

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا تۆۋەندىكى بىر مىسالنى كەلتۈرۈپ بەردى: «(ئۇ كىچىك گۇناھلار) بىپايان بىر دالىغا كېلىپ چۈشكەن كىشىلەرنىڭ مىسالىغا ئوخشاش، ئاندىن (ئۇلارنىڭ تاماق) تەييارلايدىغان ۋاقتى كېلىدۇ، بىرسى بىر تەرەپكە كېتىپ بىر تال ئوتۇن ئېلىپ كېلىدۇ، يەنە بىرسىمۇ باشقا تەرەپكە كېتىپ ئوتۇندىن بىر تال ئېلىپ كېلىدۇ. ھەتتا ئۇلار ئوت يېقىپ ئوتتا بىر نەرسە پىشۇرۇپ يېگۈدەك ئوتۇن دۆۋلەيدۇ (يىغىدۇ)»[2].

﴿**ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار ئەھلى جەننەتتۇر. ئۇلار جەننەتتە مەڭگۈ قالىدۇ**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: يەنى ئۇلار سىلەر كاپىر بولغان نەرسىگە ئىمان كەلتۈرگەن، سىلەر ئەمەل قىلمىغان نەرسىگە ئەمەل قىلغان كىشىلەردۇر. ئۇلار ئۈچۈن مەڭگۈ ياشايدىغان جەننەت بار. (اللە تائالا) ياخشىلىقتا بېرىلىدىغان مۇكاپاتنىڭ ۋە يامانلىقتا بېرىلىدىغان جازانىڭ مەڭگۈلۈك بولىدىغانلىقىدىن خەۋەر بەردى.

* * * * * * *

---

[1] سۈرە نىسا 123 — 124 ـ ئايەتلەر.

[2] بۇ ھەدىستە دېمەكچى بولغان مەقسەت، ئۇياقتىن بۇياقتىن تىرىپ كەلگەن ئوتۇننى بىر يەرگە توپلاپ يىمەكلىك پىشۇرۇپ يېگىلى بولغاندەك، بىر كىشىنىڭ ئۇ يەر ـ بۇيەردە قىلغان گۇناھى بىر يەرگە جەملىنىپ، ئۇنى ھالاك قىلىدۇ.

وَإِذْ أَخَذْنَا مِيثَٰقَ بَنِىٓ إِسْرَٰٓءِيلَ لَا تَعْبُدُونَ إِلَّا ٱللَّهَ وَبِٱلْوَٰلِدَيْنِ إِحْسَانًا وَذِى ٱلْقُرْبَىٰ وَٱلْيَتَٰمَىٰ
وَٱلْمَسَٰكِينِ وَقُولُوا۟ لِلنَّاسِ حُسْنًا وَأَقِيمُوا۟ ٱلصَّلَوٰةَ وَءَاتُوا۟ ٱلزَّكَوٰةَ ثُمَّ تَوَلَّيْتُمْ إِلَّا قَلِيلًا مِّنكُمْ
وَأَنتُم مُّعْرِضُونَ ﴿٨٣﴾

*ئۆز ۋاقتىدا بىز ئىسرائىل ئەۋلادىدىن الله دىن باشقىغا ئىبادەت قىلماسلىققا، ئاتا ـ ئانىغا، خىش ـ ئەقرىبالارغا، يېتىملەرگە، مىسكىنلەرگە ياخشىلىق قىلىشقا، كىشىلەرگە ياخشى سۆز قىلىشقا، ناماز ئۆتەشكە، زاكات بېرىشكە ئەھدە ئالدۇق. ئاراڭلاردىكى ئازغىنا كىشىدىن باشقىڭلار ئەھدىدىن يېنىۋالدىڭلار، سىلەر ھەمىشە (ئەھدىڭلاردىن) يېنىۋالسىلەر*﴿83﴾.

## ئىسرائىل ئەۋلادىنىڭ بەرگەن ۋەدىسى توغرىسىدا

الله تائالا ئىسرائىل ئەۋلادىغا ئۇلارغا بۇيرۇغان ئىشلارنى ۋە ئۇ ئىشلار ھەققىدە ئالغان ۋەدىنى ئۇلارنىڭ ھەممىسى بىلىپ تۇرۇپ قەستەن يۈز ئۆرۈگەنلىكىنى ئەسلىتىدۇ. الله تائالا ئۇلارنى ئۇنىڭغا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەي پەقەت الله تائالاغىلا ئىبادەت قىلىشقا بۇيرۇدى، (الله تائالابۇ ئىبادەتكە) بارلىق ئىنسانلارنى بۇيرۇدى ۋە شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇلارنى ياراتتى.

الله بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿(ئى مۇھەممەد!) سەندىن ئىلگىرى ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەممىسىگە: «مەندىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، ماڭىلا ئىبادەت قىلىڭلار» دەپ ۋەھيى قىلدۇق﴾[1] ﴿بىز ھەققەتەن ھەر بىر ئۈممەتكە: «الله غا ئىبادەت قىلىڭلار، شەيتاندىن (يەنى شەيتانغا، بۇتلارغا، كاھىنلارغا ئوخشاش ھەرقانداق مەبۇدقا ئىبادەت قىلىشتىن) يىراق بولۇڭلار» دەپ پەيغەمبەر ئەۋەتتۇق﴾[2].

الله تائالاغا ھېچقانداق نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەي ئۇنىڭغىلا ئىبادەت قىلىش، الله تائالانىڭ ئىنسانلار ئۈستىدىكى ھەققىنىڭ ئەڭ چوڭى ھېسابلىنىدۇ. ئاندىن قالسا مەخلۇقاتلارنىڭ ئىچىدە ھەققى بار كىشىلەردىن بىرىنچى ئورۇندا تۇرۇدىغىنى ئاتا ـ ئانىنىڭ ھەققىدۇر. شۇڭا الله تائالا ئۆزىنىڭ ھەققى بىلەن (يەنى ئۇنىڭغا ھېچقانداق نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەي ئىبادەت قىلىش بىلەن) ئاتا ـ ئانىنىڭ ھەققىنى بىر يەردە كەلتۈرۈپ مۇنداق دېدى: ﴿(ئى ئىنسان!) ماڭا ۋە ئاتا ـ ئاناڭغا شۈكۈر قىلغىن، ئاخىر قايتىدىغان جاي مېنىڭ دەرگاھىمدۇر﴾[3].

﴿پەرۋەردىگارىڭ پەقەت ئۇنىڭ ئۆزىگىلا ئىبادەت قىلىشىڭلارنى ۋە ئاتا ـ ئاناڭلارغا ياخشىلىق قىلىشىڭلارنى تەۋسىيە قىلدى، ئۇلارنىڭ بىرى، يا ئىككىلىسى سېنىڭ قول ئاستىڭدا بولۇپ ياشىنىپ قالسا، ئۇلارغا ئوھوي دېمىگىن (يەنى مالاللىقنى بىلدۈرىدىغان شۇنچىلىك سۆزنىمۇ قىلمىغىن)، ئۇلارنى دۈشكەلىمىگىن، ئۇلارغا ھۆرمەت بىلەن يۇمشاق سۆز قىلغىن. ئۇلارغا كامالى مېھرىبانلىقتىن ناھايىتى كەمتەر مۇئامىلىدە بولغىن ۋە: «ئى پەرۋەردىگارىم! ئۇلار مېنى كىچىكلىكىمدە تەربىيىلىگىنىدەك ئۇلارغا مەرھەمەت قىلغىن» دېگىن. پەرۋەردىگارىڭلار دىلىڭلاردىكىنى ئوبدان

---

[1] سۈرە ئەنبىيا 25 ـ ئايەت.
[2] سۈرە نەھل 36 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە لوقمان 14 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

بىلگۈچىدۇر، ئەگەر سىلەر ياخشى بولساڭلار (يەنى ئاتا - ئاناڭلارنى قاخشاتقۇچى بولمىساڭلار، اللّٰه سىلەرنىڭ خاتالىقلىرىڭلارنى كەچۈرىدۇ). اللّٰه ھەقىقەتەن تەۋبە قىلىپ تۇرغۇچىلارنى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر. تۇغقانغا، مىسكىنگە، ئىبن - سەبىلگە (خەيرى - ساخاۋەتتىن) ھەققىنى بەرگىن، (پۇل - مېلىڭنى ناتوغرا يوللارغا) ئىسراپ قىلمىغىن﴾[1].

ھەدىستە ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن، ئى اللّٰه تائالانىڭ پەيغەمبىرى! قايسى ئەمەل ئەڭ ياخشى؟ دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۆز ۋاقتىدا ئوقۇلغان ناماز» دەپ جاۋاب بەردى. ئاندىن قالسىچۇ؟ دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئاتا - ئانىغا ياخشىلىق قىلىش» دەپ جاۋاب بەردى. ئاندىن قالسىچۇ؟ دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «اللّٰه تائالانىڭ يولىدا جىھاد قىلىش» دەپ جاۋاب بەردى.

﴿**يېتىملەرگە**﴾ يېتىملەر دېگەن سۆز ئاتىسى يوق نارسىدە بالىلاردۇر، ﴿**مىسكىنلەرگە**﴾ مىسكىنلەر دېگەن ئۆزىنىڭ بالىلىرىغا بەرگىلى بىر نەرسىسى يوق كىشىلەر.

﴿**كىشىلەرگە ياخشى سۆز قىلىشقا**﴾ يەنى سىلەر كىشىلەرگە ياخشى سۆز قىلىڭلار دېگەنلىكتۇر. كىشىلەرگە چىرايلىق سۆز قىلىشنىڭ ئىچىگە، ياخشىلىققا بۇيرۇش، يامانلىقتىن توسۇشمۇ كىرىدۇ.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ھەسەنبەسرى مۇنداق دەيدۇ: «چىرايلىق سۆز دېگەن ياخشىلىققا بۇيرۇش، يامانلىقتىن توسۇش، كەمتەر بولۇش، (كىشىنىڭ خاتالىقىنى كەچۈرۈش) كىشىلەرگە ياخشى سۆز قىلىش ۋە اللّٰه تائالا رازى بولىدىغان بارلىق ياخشى ئەخلاقلاردۇر».

ئىمام ئەھمەد، ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «سەن كىچىككىنە ياخشىلىقنىمۇ ئاددى كۆرمە (يەنى كىشىلەرگە كىچىككىنە ياخشىلىق بولسىمۇ يەتكۈزۈپ تۇرغىن)، ئەگەر ھېچقانداق ياخشىلىق تاپالمىساڭ، مۇسۇلمان بۇرادەرلىرىڭگە خۇشخۇي چىراي ئېچىپ كۆرۈشكىن».

بۇ يەردە اللّٰه تائالا ئۇلارنى ئەمەلىي ھەرىكىتى بىلەن كىشىلەرگە ياخشىلىق قىلىشقا بۇيرۇپ بولغاندىن كېيىن سۆز ئارقىلىق ياخشىلىق قىلىشقا بۇيرۇيدۇ. ئاندىن ناماز ۋە زاكاتنى ئادا قىلىشقا، ئىبادەتنى پەقەت اللّٰه تائالاغىلا قىلىشقا ۋە كىشىلەرگە ياخشىلىق قىلىشقا تەرغىب قىلغان بۇيرۇقنى كۈچلەندۈرۈپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ناماز ئۆتەشكە، زاكات بېرىشكە ئەھدە ئالدۇق**﴾ اللّٰه تائالا ئۇلارنىڭ بۇيرۇلغان ئەمەللەرنى قىلماي ئۇنى قويۇپ قويغانلىقىنى ۋە ئاز ساندىكىلەردىن باشقىسىنىڭ ئۇنى بىلىپ تۇرۇپ، ئۇنىڭدىن قەستەن يۈز ئۆرۈگەنلىكىنى بايان قىلىدۇ.

اللّٰه تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇممەتلىرىنى يەھۇدىيلارغا بۇيرۇلغان ئىشنىڭ ئۆزىگىلا بۇيرۇپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿اللّٰه غا ئىبادەت قىلىڭلار، ئۇنىڭغا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەڭلار، ئاتا - ئاناڭلارغا، خىش - ئەقرىبالىرىڭلارغا، يېتىملەرگە، مىسكىنلەرگە، يېقىن قوشنىغا، يىراق قوشنىغا، ياندىكى ھەمراھقا (يەنى سەپەرداشقا، ساۋاقداشقا) مۇساپىرغا، قول ئاستىڭلاردىكى قۇل - چۆرىلەرگە ياخشىلىق قىلىڭلار، شۈبھىسىزكى، اللّٰه مۇتەكەببىر ماختانچاقنى ياقتۇرمايدۇ﴾[2]. اللّٰه تائالاغا شۈكرى بۇ ئۇممەت باشقىلار قىلالمىغان ئىشلارنى (يەنى اللّٰه بۇيرۇغان ئىشلارنى) قىلدى.

* * * * * * *

---

[1] سۈرە ئىسرا 23 — 26 - ئايەتكىچە.
[2] سۈرە نىسا 36 - ئايەت.

وَإِذْ أَخَذْنَا مِيثَٰقَكُمْ لَا تَسْفِكُونَ دِمَآءَكُمْ وَلَا تُخْرِجُونَ أَنفُسَكُم مِّن دِيَٰرِكُمْ ثُمَّ أَقْرَرْتُمْ وَأَنتُمْ
تَشْهَدُونَ ﴿٨٤﴾ ثُمَّ أَنتُمْ هَٰٓؤُلَآءِ تَقْتُلُونَ أَنفُسَكُمْ وَتُخْرِجُونَ فَرِيقًا مِّنكُم مِّن دِيَٰرِهِمْ تَظَٰهَرُونَ
عَلَيْهِم بِٱلْإِثْمِ وَٱلْعُدْوَٰنِ وَإِن يَأْتُوكُمْ أُسَٰرَىٰ تُفَٰدُوهُمْ وَهُوَ مُحَرَّمٌ عَلَيْكُمْ إِخْرَاجُهُمْ ۚ أَفَتُؤْمِنُونَ
بِبَعْضِ ٱلْكِتَٰبِ وَتَكْفُرُونَ بِبَعْضٍ ۚ فَمَا جَزَآءُ مَن يَفْعَلُ ذَٰلِكَ مِنكُمْ إِلَّا خِزْىٌ فِى ٱلْحَيَوٰةِ
ٱلدُّنْيَا ۖ وَيَوْمَ ٱلْقِيَٰمَةِ يُرَدُّونَ إِلَىٰٓ أَشَدِّ ٱلْعَذَابِ ۗ وَمَا ٱللَّهُ بِغَٰفِلٍ عَمَّا تَعْمَلُونَ ﴿٨٥﴾ أُو۟لَٰٓئِكَ ٱلَّذِينَ
ٱشْتَرَوُا۟ ٱلْحَيَوٰةَ ٱلدُّنْيَا بِٱلْءَاخِرَةِ ۖ فَلَا يُخَفَّفُ عَنْهُمُ ٱلْعَذَابُ وَلَا هُمْ يُنصَرُونَ ﴿٨٦﴾

*ئۆز ۋاقتىدا بىر ـ بىرىڭلارنىڭ قېنىنى تۆكمەسلىككە، بىر ـ بىرىڭلارنى يۇرتلىرىڭلاردىن ھەيدەپ چىقارماسلىققا سىلەردىن چىن ئەھدە ئالغان ئىدۇق. كېيىن بۇنى (يەنى ئەھدىنى) ئېتىراپ قىلغان ئىدىڭلار، بۇنىڭغا ئۆزەڭلار گۇۋاھسىلەر[84]. كېيىن سىلەر (ئەھدىنى بۇزۇپ) بىر ـ بىرىڭلارنى ئۆلتۈردۈڭلار، ئىچىڭلاردىن بىر تۈركۈم كىشىلەرنى يۇرتىدىن ھەيدەپ چىقاردىڭلار، گۇناھ ۋە دۈشمەنلىك قىلىش بىلەن، ئۇلارنىڭ قارشى تەرىپىدىكىلەرگە ياردەم بەردىڭلار، ئۇلار ئەسىر چۈشۈپ كەلسە فىدىيە بېرىپ قۇتقۇزۇۋالىسىلەر، ھالبۇكى، ئۇلارنى يۇرتلىرىدىن ھەيدەپ چىقىرىش سىلەرگە ھارام قىلىنغان ئىدى (يەنى بىر ـ بىرىڭلارنى ئۆلتۈرۈش ۋە يۇرتىدىن ھەيدەپ چىقىرىشنى راۋا كۆرىسىلەرۇ، ئۇلارنىڭ ئەسىرگە چۈشۈپ دۈشمەنلىرىڭلارنىڭ قولىدا بولۇپ قېلىشىنى راۋا كۆرمەيسىلەر). سىلەر كىتابنىڭ (يەنى تەۋراتنىڭ) بىر قىسىم ئەھكاملىرىغا ئىشىنىپ، بىر قىسىم ئەھكاملىرىنى ئىنكار قىلامسىلەر؟ سىلەردىن شۇنداق قىلغانلارنىڭ جازاسى پەقەت ھاياتىي دۇنيادا خارلىققا قېلىش، قىيامەت كۈنى قاتتىق ئازابقا دۇچار بولۇشتۇر. الله قىلمىشىڭلاردىن غاپىل ئەمەستۇر[85]. ئەنە شۇلار ئاخىرەتنى بېرىپ، دۇنيا تىرىكچىلىكىنى سېتىۋالغان كىشىلەردۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئۇلاردىن ئازاب يېنىكلىتىلمەيدۇ، ئۇلارغا ياردەممۇ قىلىنمايدۇ[86].*

## ۋەدەنامىنىڭ مەزمۇنلىرى ۋە يەھۇدىيلارنىڭ ئۇنى بۇزغانلىقى توغرىسىدا

الله تائالا بۇ ئايەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋرىدە مەدىنىدە ياشاۋاتقان يەھۇدىيلارنىڭ ئەۋس بىلەن خەزرەجدىن ئىبارەت ئىككى كاپىر قەبىلىسىگە ياردەم بېرىش ئۈچۈن قىلىشقان ئۆزئارا سوقۇشلىرىنى ئەيىبلەپ بايان قىلىدۇ. ئەۋس بىلەن خەزرەج قەبىلىلىرى ئىسلام كېلىشتىن بۇرۇن بۇتقا چوقۇناتتى، ئۇلار ئىسلامغا كىرگەندىن كېيىن ئەنسارىلار دەپ ئاتالدى. مەدىنىدە تۇرۇشلۇق ئۈچ يەھۇدىي قەبىلىسى بار ئىدى. قەينۇقا ۋە نەزىر جەمەتىدىكى يەھۇدىيلار بولسا خەزرەج قەبىلىسىنىڭ ئىتتىپاقداشلىرى ئىدى. قۇرەيز جەمەتىدىكى يەھۇدىيلار بولسا ئەۋس قەبىلىسىنىڭ ئىتتىپاقداشلىرى ئىدى. (بۇ ئىككى قەبىلىنىڭ ئارىسىدا دائىم دېگۈدەك ئۇرۇش بولۇپ تۇراتتى) ئەگەر ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئۇرۇش پارتلىسا ھەر بىر (يەھۇدىي) جەمەتى ئۆزىنىڭ ئىتتىپاقداش قەبىلىسى تەرەپتە تۇرۇپ ئۇرۇش قىلاتتى. ئۇرۇشتا يەھۇدىيلار ئۆزلىرىنىڭ دۈشمەنلىرىنى ئۆلتۈرەتتى (يەنى ئەۋس قەبىلىسىگە ياردەمگە

كەلگەن يەھۇدىيلار، خەزرەج قەبىسىلىنىڭ ئادەملىرىنى ۋە ئۇلارغا ياردەمگە كەلگەن يەھۇدىيلارنى ئۆلتۈرەتتى. خەزرەج قەبىلىسىگە ياردەمگە كەلگەن يەھۇدىيلارمۇ قارشى تەرەپنىڭ ئادەملىرىنى ئۆلتۈرەتتى). يەھۇدىيلارنىڭ بىر ـ بىرىنى ئۆلتۈرۈشلىرى، ئۆيلىرىدىن چىقىرىۋېتىپ، ئۇلارنىڭ ئۆيىدىكى مال ـ مۈلۈك ۋە باشقا بارلىق بىساتلىرىنى بۇلاڭ ـ تالاڭ قىلىشى، ئۇلارنىڭ كىتابىنىڭ يەنى تەۋراتنىڭ ئايىتىگە ئاساسلانغاندا ئۇلارغا هارام ئىدى. ئاندىن ئۇرۇش ئاخىرلاشقاندىن كېيىن، يېڭىلگەن تەرەپنىڭ ئەسىرلىرىنى تەۋراتنىڭ هۆكمىگە ئەمەل قىلىپ قويۇۋېتەتتى. شۇڭا اللّٰه تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**سىلەر كىتابنىڭ (يەنى تەۋراتنىڭ) بىر قىسىم ئەھكاملىرىغا ئىشىنىپ، بىر قىسىم ئەھكاملىرىنى ئىنكار قىلامسىلەر؟**﴾.

﴿**ئۆز ۋاقتىدا بىر ـ بىرىڭلارنىڭ قېنىنى تۆكمەسلىككە، بىر ـ بىرىڭلارنى يۇرتلىرىڭلاردىن هەيدەپ چىقارماسلىققا سىلەردىن چىن ئەھدە ئالغان ئىدۇق**﴾ يەنى بەزىڭلار ـ بەزىڭلارنى ئۆلتۈرمىسۇن، ئۇنى ئۆيىدىن چىقارمىسۇن، هەم چىقىرىشقىمۇ ياردەملەشمىسۇن. چۈنكى، بىر دىندىكى كىشىلەر هەممىسى خۇددى بىر كىشىگە ئوخشايدۇ.

بۇ هەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «مۆمىن كىشىلەرنىڭ ئۆز ئارا بىر ـ بىرىگە مېھرىبان بولۇشلىرىنىڭ، رەھىم ـ شەپقەت قىلىشلىرىنىڭ، ئالاقە باغلاشلىرىنىڭ مىسالى بىر ئادەمنىڭ جىسمىغا ئوخشاشتۇر. ئادەم جىسمىنىڭ بىر ئەزاسى ئاغرىپ قالسا، ئۇنىڭ سەۋەبى بىلەن پۈتۈن جىسمى قىززىپ كېتىدۇ».

﴿**كېيىن بۇنى (يەنى ئەھدىنى) ئېتىراپ قىلغان ئىدىڭلار، بۇنىڭغا ئۆزەڭلار گۇۋاھسىلەر**﴾ ئاندىن سىلەر ئۇ ۋەدىنى بىلىدىغانلىقىڭلارنى ۋە ئۇنىڭ توغرىلىقىنى ئىقرار قىلدىڭلار. سىلەر (سىلەر قىلغان ئىقرارىڭلارغا ئەمەل قىلىشقا) گۇۋاھلىق بەردىڭلار.

﴿**كېيىن سىلەر (ئەھدىنى بۇزۇپ) بىر ـ بىرىڭلارنى ئۆلتۈردۈڭلار، ئىچىڭلاردىن بىر تۈركۈم كىشىلەرنى يۇرتىدىن هەيدەپ چىقاردىڭلار**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى هەققىدە مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق ئىبنى ياسىر، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: اللّٰه تائالا بۇ ئايەت بىلەن ئۇلارغا قىلىۋاتقان ئىشلىرىنى بىلدۈرۈپ تۇردى. اللّٰه تائالا ئۇلارغا تەۋراتتا ئۆزئارا قان تۆكۈشنى هارام قىلدى. ئۇلار ئۆزئارا ئۇرۇشۇپ ئادەملىرى ئەسىرگە چۈشۈپ قالغان بولسا ئۇنىڭغا فىدىيە بېرىشنى پەرز قىلدى. ئۇلار ئىككى گۇرۇھ ئىدى. قەينۇقا جەمەتى خەزرەج قەبىلىسىنىڭ ئىتتىپاقداشلىرى ئىدى. نەزىر ۋە قۇرەيزە جەمەتى ئەۋس قەبىلىسىنىڭ ئىتتىپاقداشلىرى ئىدى. ئەۋس قەبىلىسى بىلەن خەزرەج قەبىلىسىنىڭ ئارىسىدا ئۇرۇش بولۇپ قالسا، قەينۇقا جەمەتى خەزرەج قەبىلىسى بىلەن، نەزىر ۋە قۇرەيزە جەمەتلىرى ئەۋس قەبىلىسى بىلەن ئۇرۇشقا چىقىپ هەر بىر گۇرۇھ بىردىن قەبىلىنىڭ سېپىدە تۇرۇپ ئۇرۇشاتتى. ئۇلارنىڭ قوللىرىدا تەۋرات بولۇپ، ئۇنىڭ ئىچىدە نېمىنىڭ پەرز، نېمىنىڭ هارام ئىكەنلىكىنى ئېنىق بىلىپ تۇرۇپ، ئۇرۇشۇپ ئۆز ئارا قان تۆكۈشەتتى. ئەۋس بىلەن خەزرەج ئىسلام كېلىشتىن بۇرۇن، بۇتقا ئىبادەت قىلىدىغان مۇشرىكلار ئىدى. بۇلار جەننەت، دوزاخ، قەبرىدىن تىرىلىپ قوپۇش، قىيامەت، كىتاب ۋە هالال ـ هارام دېگەنلەرنى بىلمەيتتى. ئۇرۇش ئاخىرلاشسا، تەۋراتنىڭ هۆكمىگە ئەمەل قىلىپ قارشى تەرەپنىڭ ئەسىرگە چۈشۈپ قالغان ئادەملىرىگە فىدىيە بېرەتتى. قەينۇقا جەمەتى ئەۋس قەبىلىسىنىڭ قولىغا چۈشۈپ قالغان ئەسىرلەرگە فىدىيە بېرەتتى. نەزىر جەمەتى بىلەن قۇرەيز جەمەتى خەزرەج قەبىلىسىنىڭ قولىغا چۈشۈپ قالغان

ئەسىرلەرگە فىدىيە بېرەتتى. ئۆلۈپ كەتكەن كىشىلەرنىڭ قانلىرىنى تەلەپ قىلىشاتتى. مۇشرىكلارغا ياردەم بېرىش يولىدا، ئۆلگەنلەر ئۆلۈپ كېتىۋېرەتتى.

الله تائالا ئۇلارغا بۇ ئىشلار توغرۇلۇق خەۋەر بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**سىلەر كىتابنىڭ (يەنى تەۋراتنىڭ) بىر قىسىم ئەھكاملىرىغا ئىشىنىپ، بىر قىسىم ئەھكاملىرىنى ئىنكار قىلامسىلەر؟**﴾ يەنى سىلەر تەۋراتنىڭ ھۆكمى بىلەن ھۆكۈم قىلىپ فىدىيە بېرىسىلەر، لېكىن ئۇرۇشتا، ئۇلارنى ئۆلتۈرىسىلەر، ئەسلى تەۋراتنىڭ ھۆكمىدە قېرىندىشىنى ئۆلتۈرمەسلىك، ئۇنى ئۆيىدىن چىقىرىۋەتمەسلىك، ئازغىنا دۇنيانى كۆزلەپ، بۇتقا ئىبادەت قىلىپ، الله تائالاغا شېرىك كەلتۈرگەن مۇشرىكنىڭ تەرىپىدە تۇرۇپ، قېرىندىشىنىڭ قارشىسىغا ياردەم بەرمەسلىك دېگەن ھۆكۈم بار ئەمەسمىدى؟

ئۇ ئايەتنىڭ مەزمۇنى يەھۇدىيلارنىڭ تەۋراتتىكى ھۆكۈملەرنىڭ توغرىلىقىنى بىلىپ ۋە ئۇنىڭغا گۇۋاھلىق بېرىپ تۇرۇپ، ئۇنىڭغا خىلاپلىق قىلغانلىقى ئۈچۈن ئۇلارنى ئەيىبلەندى. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇلارنىڭ تەۋراتنىڭ ئىچىدىكى ھۆكۈملەرنى توغرا ۋە ئۆز ئورنىغا يۈرگۈزگەنلىكىگە ۋە ئۇنى توغرا ساقلاپ كەلگەنلىكىگە ئىشەنچ قىلغىلى بولمايدۇ. ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ھەققىدە ئۇنىڭدىن بۇرۇن ئۆتكەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەممىسى خەۋەر بېرىپ كەتكەن، يەنى ئۇنىڭ قاچان ھىجرەت قىلىشى، قەيەردىن چىقىشى، قاچان پەيغەمبەر بولۇپ كېلىشى ۋە ئۇنىڭ سۈپەتلىرى قاتارلىقلارنى يوشۇرۇپ كەلدى. ئۇلارنىڭ بۇ قىلمىشىغىمۇ ئىشىنىشكە بولمايدۇ. (يەنى ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يۇقىرىدا بايان قىلىنغان سۈپەتلىرىنى ۋە ئىشلىرىنى يوشۇرۇپ ئۇلار تەۋراتتا يوق دېيىشمۇ ئۇلارغا ئىشىنىشكە بولمايدۇ). يەھۇدىيلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام توغرۇلۇق خەۋەرلەرنى ئۆزئارا يوشۇرۇشىدۇ.

شۇڭا الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**سىلەردىن شۇنداق قىلغانلارنىڭ جازاسى پەقەت ھاياتي دۇنيادا خارلىققا قېلىش**﴾ يەنى ئۇلارنىڭ الله تائالانىڭ قانۇنىغا ۋە بۇيرۇقىغا خىلاپلىق قىلغانلىق سەۋەبى بىلەن ﴿**قىيامەت كۈنى قاتتىق ئازابقا دۇچار بولۇشتۇر**﴾ ئۇلارنىڭ قوللىرىدىكى الله تائالانىڭ كىتابىغا (يەنى تەۋراتقا) خىلاپلىق قىلغانلىقىغا جازا بېرىش ئۈچۈندۇر ﴿**الله قىلمىشىڭلاردىن غاپىل ئەمەستۇر**﴾.

﴿**ئەنە شۇلار ئاخىرەتنى بېرىپ، دۇنيا تىرىكچىلىكىنى سېتىۋالغان كىشىلەردۇر**﴾ يەنى ئۇلار ئاخىرەتكە دۇنيانى تېگىشەتتى. ﴿**شۇنىڭ ئۈچۈن، ئۇلاردىن ئازاب يېنىكلىتىلمەيدۇ، ئۇلارغا ياردەممۇ قىلىنمايدۇ**﴾ يەنى ئازاب ئۇلاردىن بىردەممۇ يېنىكلىتىلمەيدۇ. ئۇلارغا بولۇۋاتقان مەڭگۈلۈك ئازابتىن ئۇلارنى قۇتۇلدۇرۇۋالىدىغان ۋە ئۇلارنى ساقلاپ قالىدىغان، ھېچ بىر ياردەمچى يوقتۇر.

* * * * * * *

وَلَقَدْ ءَاتَيْنَا مُوسَى ٱلْكِتَٰبَ وَقَفَّيْنَا مِنۢ بَعْدِهِۦ بِٱلرُّسُلِ ۖ وَءَاتَيْنَا عِيسَى ٱبْنَ مَرْيَمَ ٱلْبَيِّنَٰتِ وَأَيَّدْنَٰهُ بِرُوحِ ٱلْقُدُسِ ۗ أَفَكُلَّمَا جَآءَكُمْ رَسُولٌۢ بِمَا لَا تَهْوَىٰٓ أَنفُسُكُمُ ٱسْتَكْبَرْتُمْ فَفَرِيقًا كَذَّبْتُمْ وَفَرِيقًا تَقْتُلُونَ ﴿٨٧﴾

***شەك - شۈبھىسىزكى، بىز مۇساغا كىتاب (يەنى تەۋرات) بەردۇق. ئۇنىڭدىن كېيىن ئارقىمۇ ئارقا پەيغەمبەرلەر ئەۋەتتۇق، مەريەم ئوغلى ئىساغا مۆجىزىلەر بەردۇق، ھەمدە ئۇنى روھۇلقۇدۇس (يەنى جىبرىئىل) بىلەن يۆلىدۇق. ھەر قاچان بىرەر پەيغەمبەر كۆڭلۈڭلارغا ياقمايدىغان بىر نەرسە ئېلىپ كەلسە، تەكەببۇرلۇق قىلىۋېرەمسىلەر؟ بىر قىسىم پەيغەمبەرلەرنى ئىنكار قىلدىڭلار، يەنە بىر قىسىم پەيغەمبەرلەرنى ئۆلتۈردۈڭلار***[87].

## يەھۇدىيلارنىڭ تەكەببۇرلۇق قىلىپ، پەيغەمبەرلەرنى يالغانغا چىقارغانلىقى توغرىسىدا

الله تائالا يەھۇدىيلارنى ھەقىقەتتىن باش تارتقۇچى، پەيغەمبەرلەر بىلەن قارشىلاشقۇچى، پەيغەمبەرلەرگە چوڭچىلىق قىلغۇچى ۋە ئۆز خاھىشىغا ئەگەشكۈچى دېگەن سۈپەتلەر بىلەن سۈپەتلىدى. ئاندىن، الله تائالا مۇسا ئەلەيھىسسالامغا تەۋراتنى بەرگەنلىكىنى، ئۇلارنىڭ ئۇنى ئۆزگەرتىۋەتكەنلىكىنى، بۇيرۇقلىرىغا خىلاپلىق قىلغانلىقىنى ۋە ئۆز خاھىشى بويىچە بۇرمىلىغانلىقىنى مۇسا ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن ئۆزىنىڭ شەرىئىتى بىلەن ھۆكۈم قىلىدىغان پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتكەنلىكىنى سۆزلەپ كېلىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿بىز ھەقىقەتەن (مۇساغا) تەۋراتنى نازىل قىلدۇق، تەۋراتتا (توغرا يولغا يېتەكلەيدىغان) ھىدايەت ۋە نۇر بار، (الله نىڭ ھۆكمىگە) بويسۇنغان پەيغەمبەرلەر يەھۇدىيلار ئارىسىدا (تەۋرات بىلەن) ھۆكۈم قىلىدۇ، (يەھۇدىيلارنىڭ) زاھىتلىرى ۋە ئۆلىمالىرىمۇ (ئۆزگەرتىشتىن) ساقلاشقا بۇيرۇلغان كىتابۇللا (يەنى تەۋرات) بويىچە ھۆكۈم قىلىدۇ، ئۇلار تەۋراتنى (ئۆزگەرتىشتىن ساقلاشقا) نازارەتچى ئىدى﴾[1].

﴿**ئۇنىڭدىن كېيىن ئارقىمۇ ئارقا پەيغەمبەرلەر ئەۋەتتۇق**﴾ الله تائالا ئىسرائىل ئەۋلادى قەۋمىدىن كېلىدىغان پەيغەمبەرنى ئىسا ئەلەيھىسسالام بىلەن ئاخىرلاشتۇردى. ئۇ ئېلىپ كەلگەن بەزى ھۆكۈملەر، تەۋراتنىڭ ھۆكۈملىرىگە ئوخشىمايدۇ. شۇڭا الله تائالا ئۇنىڭغا ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى كۈچلەندۈرۈش ئۈچۈن بەزى مۆجىزىلەرنى بەردى.

ئىبنى ئابباس مۇنداق دەيدۇ: «ئىسا ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن دىنىنىڭ راستلىقىنى ئىسپاتلاش ئۈچۈن الله تائالا ئۇنىڭغا ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرۈش، لايدىن ئۇچار قۇشلارنىڭ شەكلىنى ياساپ ئۇنىڭغا الله تائالانىڭ رۇخسىتى بىلەن جان كىرگۈزۈپ ئۇچۇرۇش، كېسەللەرنى ساقايتىش، غەيب ئىشلاردىن خەۋەر بېرىش ۋە جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام بىلەن ياردەم بېرىشتىن ئىبارەت مۆجىزىلەرنى بەردى. ئۇنىڭ ئېلىپ كەلگەن ھۆكۈملىرىنىڭ بەزىلىرى تەۋراتقا ئۇيغۇن كەلمىگەنلىكى ئۈچۈن، ئىسرائىل ئەۋلادى قەبىلىسىنىڭ ئۇنى يالغانغا چىقىرىشى، ھەسەت قىلىشى ۋە ئۇنىڭغا قارشىلىق قىلىشى تېخىمۇ ئاشتى.

الله تائالا ئىسا ئەلەيھىسسالامدىن خەۋەر بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿سىلەرگە ھارام قىلىنغان بەزى نەرسىلەرنى ھالال قىلىش ئۈچۈن (كەلدىم). مەن سىلەرگە پەرۋەردىگارىڭلار تەرىپىدىن دەلىل ئېلىپ كەلدىم﴾[2] ئىسرائىل ئەۋلادىنىڭ پەيغەمبەرلەرگە بولغان مۇئامىلىسى بەك قوپال ئىدى، ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى بىر گۇرۇھ كىشىلەر پەيغەمبەرلەرنى يالغانچى دەپ ئاتىدى، يەنە بىر گۇرۇھ كىشىلەر ئۇلارنى ئۆلتۈردى. ئۇلارنىڭ مۇنداق قىلىشى، پەيغەمبەرلەر، ئۇلارنىڭ خاھىشىغا ۋە كۆز قارىشىغا

[1] سۈرە مائىدە 44 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ئال ئىمران 50 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئۆيغۇن كەلمەيدىغان، (ھەق دىننى) ئېلىپ كەلگەنلىكى ۋە ئۇلارنى تەۋراتنىڭ ھۆكۈملىرىگە ئەمەل قىلىشقا ئۈندىگەنلىكى ئۈچۈندۇر. بۇ ئىشلار ئۇلارغا ئېغىر كېلىپ پەيغەمبەرلەرنى يالغانچىغا چىقاردى ۋە ئۇلارنىڭ بەزىلىرىنى ئۆلتۈردى. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ھەر قاچان سىرەر پەيغەمبەر كۆڭلۈڭلارغا ياقمايدىغان بىر نەرسە ئېلىپ كەلسە، تەكەببۇرلۇق قىلىۋېرەمسىلەر؟ بىر قىسىم پەيغەمبەرلەرنى ئىنكار قىلدىڭلار، يەنە بىر قىسىم پەيغەمبەرلەرنى ئۆلتۈردۈڭلار**﴾.

## يەھۇدىيلارنىڭ دائىم پەيغەمبەرلەرنى ئۆلتۈرۈشكە ئۇرۇنۇشى توغرىسىدا

﴿**بىر قىسىم پەيغەمبەرلەرنى ئىنكار قىلدىڭلار، يەنە بىر قىسىم پەيغەمبەرلەرنى ئۆلتۈردۈڭلار**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە زەمەخشەرى مۇنداق دەيدۇ: بۇ ئايەتنىڭ جۈملە قۇرۇلمىسىدىن پەيغەمبەرلەرنى ئۆلتۈرۈش يەھۇدىيلارنىڭ بىردىن بىر سۈپىتى ئىكەنلىكى چىقىپ تۇرىدۇ. ئۇلار بۇرۇنمۇ ئۆلتۈرگەن، ھازىرمۇ ئۆلتۈرىدۇ. ھەتتا، ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى زەھەر بېرىش ۋە سېھىر قىلىش ئارقىلىق ئۆلتۈرۈشكە ئۇرۇنغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولۇپ كېتىدىغان چاغدىكى كېسەل ھالىتىدە مۇنداق دەيدۇ: خەيبەردە يېگەن قوي گۆشىدىكى زەھەرنىڭ تەسىرى ھەر يىلى تۇتىدۇ، بۇ قېتىم جان تومۇرۇمنىڭ ئۈزۈلۈپ كېتىدىغان ۋاقتى بولدى.

* * * * * *

وَقَالُوا۟ قُلُوبُنَا غُلْفٌۢ ۚ بَل لَّعَنَهُمُ ٱللَّهُ بِكُفْرِهِمْ فَقَلِيلًا مَّا يُؤْمِنُونَ ﴿٨٨﴾

***ئۇلار: «دىللىرىمىز پەردىلەنگەن» دېدى. ئۇنداق ئەمەس، ئۇلارنىڭ كۇفرى سەۋەبلىك الله ئۇلارغا لەنەت قىلدى، ئۇلاردىن ئىمان ئېيتىدىغانلار ناھايىتى ئاز*** (88).

﴿**ئۇلار: «دىللىرىمىز پەردىلەنگەن» دېدى**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: يەنى قاپنىڭ ئىچىدە دېگەنلىك بولىدۇ. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇجاھىد مۇنداق دەيدۇ: ئۇنىڭ دىللىرىنىڭ ئۈستىدە يېپىپ تۇرىدىغان نەرسە باردۇر. ئىكرىمە: ئۇنىڭ ئۈستىدە پېچەت بار دەيدۇ، ئەبۇئالىيە: بىر نەرسە چۈشەنمەيدۇ، دەيدۇ.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئابباس ۋە ئەتا مۇنداق دەيدۇ: بىزنىڭ دىللىرىمىز ھەممە بىلىم بىلەن تولغۇلغان شۇنىڭ ئۈچۈن بىز سېنىڭ بىلىمىڭغا موھتاج ئەمەس.

﴿**ئۇنداق ئەمەس، ئۇلارنىڭ كۇفرى سەۋەبلىك الله ئۇلارغا لەنەت قىلدى**﴾ يەنى الله تائالا ئۇلارنى ئۆز رەھمىتىدىن قوغلاندى قىلدى ۋە ھەممە ياخشىلىقتىن مەھرۇم قىلدى.

﴿**ئۇلاردىن ئىمان ئېيتىدىغانلار ناھايىتى ئاز**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە قەتادە مۇنداق دەيدۇ: ئۇلارنىڭ ئىچىدىن ئازغىنە كىشىلەر ئىمان كەلتۈردى.

الله تائالانىڭ ﴿**ئۇلار: «دىللىرىمىز پەردىلەنگەن» دېدى**﴾ دېگەن بۇ ئايىتىنىڭ مەنىسى تۆۋەندىكى ئايىتىنىڭ مەنىسىگە ئوخشاپ كېتىدۇ. ﴿ئۇلار (پەيغەمبەرگە): «بىزنىڭ دىللىرىمىز سەن بىزنى دەۋەت قىلغان نەرسىلەردىن پەردىلەنگەن﴾[1] شۇڭا الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئۇلارنىڭ كۇفرى سەۋەبلىك الله ئۇلارغا لەنەت قىلدى، ئۇلاردىن ئىمان ئېيتىدىغانلار ناھايىتى ئاز**﴾ يەنى ئىش سىلەر دەۋا

[1] سۈرە فۇسسىلەت 5 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

قىلغانىدەك ئەمەس، بەلكى دىلىغلار الله تائالانىڭ رەھمىتىدىن يىراقلىشىپ كەتكەن بولۇپ، ئۇ قۇلۇپلىنىپ كەتكەن. يەنى دىللىرىغلار ھەقىقەتنى تونۇمايدۇ.

﴿**ئۇلار: «دىللىرىمىز پەردىلەنگەن» دېدى. ئۇنداق ئەمەس، ئۇلارنىڭ كۇفرى سەۋەبلىك الله ئۇلارغا لەنەت قىلدى، ئۇلاردىن ئىمان ئېيتىدىغانلار ناھايىتى ئاز**﴾ الله تائالانىڭ بۇ ئايىتى ھەققىدە ئالىملارنىڭ كۆز قاراش جەھەتتە ئىختىلاپى بار. بەزىلىرى، ئۇلارنىڭ ئىچىدىن ئاز بىر قىسمى ئىمان كەلتۈرىدۇ دەيدۇ. بەزىلىرى، ئۇلارنىڭ ئىمانى بەك ئاز دېگەنلىك بولىدۇ دەيدۇ. يەنى ئۇلار مۇسا ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن قىيامەتنىڭ مۇكاپاتى ۋە جازا ئىشلىرىنىڭ ھەق ئىكەنلىكىگە ئىمان كەلتۈرىدۇ. لېكىن بۇ ئىمان ئۇلارغا ھېچقانداق پايدا ئېلىپ كەلمەيدۇ. چۈنكى، ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن دىنغا ئىمان كەلتۈرمىدى، دەيدۇ. بەزى ئالىملار ئۇلار ھېچقانداق نەرسىگە ئىمان كەلتۈرمىگەن دەيدۇ. يەنى ئۇلار ئازغىنە ئىمان كەلتۈردى دېگەنلىك ھەممىگە كاپىر بولىدۇ دېگەنلىكتۇر. خۇددى ئەرەبلەرنىڭ مۇشۇ مۇشۇكنىڭ ئوخشىشىنى ناھايىتى ئاز كۆردۈم دېگەن سۆزى ئۇنىڭ ئوخشىشىنى ھەرگىز كۆرمىدىم دېگەن مەنىنى بىلدۈرگىنىگە ئوخشاش.

* * * * * * *

وَلَمَّا جَآءَهُمۡ كِتَٰبٞ مِّنۡ عِندِ ٱللَّهِ مُصَدِّقٞ لِّمَا مَعَهُمۡ وَكَانُواْ مِن قَبۡلُ يَسۡتَفۡتِحُونَ عَلَى ٱلَّذِينَ كَفَرُواْ فَلَمَّا جَآءَهُم مَّا عَرَفُواْ كَفَرُواْ بِهِۦۚ فَلَعۡنَةُ ٱللَّهِ عَلَى ٱلۡكَٰفِرِينَ ﴿٨٩﴾

***ئۇلارغا الله تەرىپىدىن ئۇلاردىكى كىتاب (تەۋرات) نى تەستىقلايدىغان كىتاب (قۇرئان) نازىل بولغان چاغدا (ئۇنىڭغا ئىشەنمىدى)، ئىلگىرى ئۇلار (مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ۋاستە قىلىپ) كاپىرلارغا قارشى ئۈزلىرىگە ياردەم كېلىشىنى تىلەيتتى، ئۇلار بىلىدىغان (يەنى تەۋراتتا سۈپىتى بايان قىلىنغان) پەيغەمبەر كەلگەن چاغدا ئۇنى ئىنكار قىلدى. الله كاپىرلارغا (يەنى پەيغەمبەرلەرنىڭ تۆگەنچىسىنى ئىنكار قىلغان يەھۇدىيلارغا) لەنەت قىلدى***[89].

## يەھۇدىيلارنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەر بولۇپ كېلىشىنى كۈتىشى ۋە ئۇ پەيغەمبەر بولۇپ كەلسە، ئۇنىڭغا ئىشەنمىگەنلىكى توغرىسىدا

﴿**ئۇلارغا الله تەرىپىدىن ئۇلاردىكى كىتاب (تەۋرات) نى تەستىقلايدىغان كىتاب (قۇرئان) نازىل بولغان چاغدا**﴾ يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا چۈشكەن قۇرئان يەھۇدىيلارنىڭ كىتابى بولغان تەۋراتنىڭ ھۆكۈمىنى تەستىق قىلغۇچىدۇر.

﴿**ئىلگىرى ئۇلار (مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ۋاستە قىلىپ) كاپىرلارغا قارشى ئۈزلىرىگە ياردەم كېلىشىنى تىلەيتتى**﴾ يەنى يەھۇدىيلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېلىشتىن بۇرۇن مۇشرىكلاردىن بولغان دۈشمەنلىرى بىلەن ئۇرۇشقان چاغدا، ئاخىر زاماندا بىر پەيغەمبەر ئەۋەتىلىدۇ، بىز ئۇنىڭ بىلەن بىللە سىلەرنى ئاد ۋە ئىرەم خەلقىنى ئۆلتۈرگەندەك ئۆلتۈرىمىز، دەپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كېلىپ ياردەم قىلىشىنى كۈتەتتى.

مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېلىشتىن بۇرۇن، يەھۇدىيلار ئەۋس بىلەن خەزرەج قەبىلىسىگە

قارشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ياردەم كۈتەتتى. الله تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئەرەبلەرنىڭ ئىچىدىن ئەۋەتتى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئىمان ئېيتماي ئەكسىچە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام توغرىسىدا ئىلگىرى دېگەن سۆزلىرىدىن تېنىۋالدى.

ئۇلارغا مۇئاز ئىبنى جەبەل ۋە بەنۇسەلىمىنىڭ تۇغقىنى بەشىر ئىبنى بەرائى ئىبنى مەئرۇر مۇنداق دەيدۇ: ئى يەھۇدىيلار جامائەسى! سىلەر الله دىن قورقۇڭلار ۋە ئىسلامغا كىرىڭلار، سىلەر بىز مۇشرىك چېغىمىزدا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ كېلىشى بىلەن بىزگە قارشى ياردەم كۈتەتتىڭلار، ئۇنىڭ پەيغەمبەر بولۇپ كېلىشىدىن بىزگە خەۋەر بېرەتتىڭلار ۋە ئۇنىڭ سۈپەتلىرىنى بايان قىلىپ بېرەتتىڭلار. بەنۇنەزىرنىڭ تۇغقىنى سالام ئىبنى مۇشكىم دېگەن يەھۇدىي: مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام بىز بىلىدىغان نەرسىنى ئېلىپ كەلمىدى. بىز سىلەرگە نېمە دېگەنتۇق؟ دېدى. الله ئۇنىڭ بۇ سۆزى ھەققىدە تۆۋەندىكى ئايەتنى چۈشۈردى: ﴿**ئۇلارغا الله تەرىپىدىن ئۇلاردىكى كىتاب (تەۋرات) نى تەستىقلايدىغان كىتاب (قۇرئان) نازىل بولغان چاغدا (ئۇنىڭغا ئىشەنمىدى)**﴾.

ئەبۇئالىيە مۇنداق دەيدۇ: يەھۇدىيلار ئەرەب مۇشرىكلىرىگە قارشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كېلىشى بىلەن ياردەم سوراپ مۇنداق دېدى: ئى الله بىزنىڭ كىتابلىرىمىزدا سۈپەتلىرى بايان قىلىنغان پەيغەمبەرنى ئەۋەتكىن، بىز (ئۇنىڭ بىلەن بىللە) مۇشرىكلارنى ئازابلاپ ئۆلتۈرەيلى. الله تائالا، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتى. ئۇلار ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ مىللىتىدىن ئەمەسلىكىنى كۆرۈپ، ئۇنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى بىلىپ تۇرۇپ، ئەرەبلەرگە ھەسەت قىلىپ ئۇنىڭغا ئىمان كەلتۈرمىدى. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئۇلار بىلىدىغان (يەنى تەۋراتتا سۈپىتى بايان قىلىنغان) پەيغەمبەر كەلگەن چاغدا ئۇنى ئىنكار قىلدى. الله كاپىرلارغا (يەنى پەيغەمبەرلەرنىڭ تۈگەنچىسىنى ئىنكار قىلغان يەھۇدىيلارغا) لەنەت قىلدى**﴾.

* * * * * * *

بِئْسَمَا ٱشْتَرَوْا۟ بِهِۦٓ أَنفُسَهُمْ أَن يَكْفُرُوا۟ بِمَآ أَنزَلَ ٱللَّهُ بَغْيًا أَن يُنَزِّلَ ٱللَّهُ مِن فَضْلِهِۦ عَلَىٰ مَن

يَشَآءُ مِنْ عِبَادِهِۦ ۖ فَبَآءُو بِغَضَبٍ عَلَىٰ غَضَبٍ ۚ وَلِلْكَٰفِرِينَ عَذَابٌ مُّهِينٌ ﴿٩٠﴾

***يەھۇدىيلارنىڭ الله نازىل قىلغان قۇرئاننى ئىنكار قىلىشى الله نىڭ ئۆز پەزلىنى (يەنى پەيغەمبەرلىكنى) خالىغان بەندىسىگە چۈشۈرگەنلىكىگە ھەسەت قىلىش يۈزىسىدىندۇر. ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىنى (يەنى ئىمانىنى) كۇفرىغا سېتىشى ئەجەپ يامان ئىشتۇر. ئۇلار ئۈستى ـ ئۈستىگە غەزەپكە تېگىشلىك بولدى. كاپىرلار خارلىغۇچى ئازابقا دۇچار بولىدۇ***﴿90﴾.

﴿**ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىنى (يەنى ئىمانىنى) كۇفرىغا سېتىشى ئەجەپ يامان ئىشتۇر**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇجاھىد مۇنداق دەيدۇ: يەنى يەھۇدىيلار ھەققە ناھەقنى ئالماشتۇرۇپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن نەرسىنى بايان قىلىشنىڭ ئورنىغا ئۇنى يوشۇردى.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە سۇددى مۇنداق دەيدۇ: ئۇلارنىڭ الله تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرگەن نەرسىگە ئىشىنىپ، ئۇنىڭغا ياردەم قىلىشنىڭ ئورنىغا ئۇنى ئىنكار قىلىپ، ئۆزلىرىنىڭ خاھىشى بويىچە ئۆزگەرتىۋالغانلىقى ئەجەپ يامان ئىشتۇر. ئۇلارنى شۇنداق قىلىشقا مەجبۇر قىلغان نەرسە، (ئۇلارنىڭ) الله تائالانىڭ ئۆز پەزلىنى بەندىلىرىدىن خالىغان كىشىگە چۈشۈرگەنلىكىگە ھەسەت قىلىپ يامان كۆرۈشىدۇر.

﴿ئۇلار ئۈستى ـ ئۈستىگە غەزەپكە تېگىشلىك بولدى. كاپىرلار خارلىغۇچى ئازابقا دۇچار بولىدۇ﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: ئۇلارغا غەزەپنىڭ ئۈستىگە غەزەپ تېگىشلىك بولدى. يەنى ئۇلار تەۋراتنىڭ ئىچىدىكى ھۆكۈملەرنى بىكار قىلىۋەتكەنلىكى ئۈچۈن الله تائالا ئۇلارغا بىر قېتىم غەزەپ قىلدى، ئۇلارغا ئەۋەتكەن پەيغەمبەر (مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام) نى ئىنكار قىلغانلىقى ئۈچۈن الله تائالا ئۇلارغا يەنە بىر قېتىم غەزەپ قىلدى.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەبۇئالىيە مۇنداق دەيدۇ: ئىنجىل بىلەن ئىسا ئەلەيھىسسالامنى ئىنكار قىلغانلىقى ئۈچۈن الله تائالا ئۇلارغا بىر قېتىم غەزەپ قىلدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن قۇرئاننى ئىنكار قىلغانلىقى ئۈچۈن الله تائالا ئۇلارغا يەنە بىر قېتىم غەزەپ قىلدى. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىكرىمە ۋە قەتادە قاتارلىقلاردىنمۇ يۇقىرىقىدەك رىۋايەت قىلىنىدى.

﴿كاپىرلار خارلىغۇچى ئازابقا دۇچار بولىدۇ﴾ يەنى ئۇلارنىڭ كاپىر بولۇپ قېلىشىنىڭ سەۋەبى ھەسەت بىلەن بويۇنتاۋلۇق قىلىشتۇر. ئۇلارنىڭ تەكەببۇرلۇقى ئۈچۈن ئۇلار دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ئەڭ خار قىلغۇچى ئازاب بىلەن ئازابلىنىدۇ. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿شۈبھىسىزكى، مېنىڭ ئىبادىتىمدىن چوڭچىلىق قىلىپ باش تارتىدىغانلار خار ھالدا جەھەننەمگە كىرىدۇ»﴾[1] يەنى ئۇلار دوزاخقا ناھايىتى خارلانغان ھالەتتە كىرىدۇ.

ئىمام ئەھمەد، ئەمر ئىبنى شۇئەيبنىڭ چوڭ ئاتىسىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: قىيامەت كۈنى تەكەببۇرلۇق قىلغۇچىلارنىڭ سۈرىتى زەررىگە ئوخشاش كىچىك ھالەتتىكى ئادەملەرنىڭ شەكلىدە تۇرغۇزۇلىدۇ. ئۇلاردىن ھەر قانداق كىچىك نەرسىمۇ ئۇلاردىن چوڭ كۆرۈنىدۇ. ئۇلار جەھەننەمدىكى بەۋلەس ئىسىملىك دوزاخقا كىرىدۇ. ئۇلارنى ئەنيارنىڭ ئوتلىرى قورشايدۇ. ئۇلار دوزاختىكى كىشىلەردىن ئاققان قان ـ يىرىڭ بىلەن سۇغۇرىلىدۇ.

* * * * * * *

وَإِذَا قِيلَ لَهُمْ ءَامِنُوا۟ بِمَآ أَنزَلَ ٱللَّهُ قَالُوا۟ نُؤْمِنُ بِمَآ أُنزِلَ عَلَيْنَا وَيَكْفُرُونَ بِمَا وَرَآءَهُۥ وَهُوَ
ٱلْحَقُّ مُصَدِّقًا لِّمَا مَعَهُمْ ۗ قُلْ فَلِمَ تَقْتُلُونَ أَنۢبِيَآءَ ٱللَّهِ مِن قَبْلُ إِن كُنتُم مُّؤْمِنِينَ ﴿٩١﴾ ۞ وَلَقَدْ
جَآءَكُم مُّوسَىٰ بِٱلْبَيِّنَٰتِ ثُمَّ ٱتَّخَذْتُمُ ٱلْعِجْلَ مِنۢ بَعْدِهِۦ وَأَنتُمْ ظَٰلِمُونَ ﴿٩٢﴾

*ئۇلارغا: «الله نازىل قىلغان كىتابقا (يەنى قۇرئانغا) ئىمان كەلتۈرۈڭلار» دېيىلسە، ئۇلار: «ئۆزىمىزگە نازىل قىلىنغان كىتابقا (يەنى تەۋراتقا) ئىمان كەلتۈرىمىز» دەيدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىنكى كىتابقا (يەنى قۇرئانغا) ئىشەنمەيدۇ، ھالبۇكى، ئۇ (يەنى قۇرئان) ھەقتۇر، ئۇلارنىڭ قولىدىكى كىتابنى تەستىق قىلغۇچىدۇر. (ئۇلارغا) «سىلەر (تەۋراتقا) ئىشىنىدىغان بولساڭلار، ئىلگىرى نېمە ئۈچۈن الله نىڭ پەيغەمبەرلىرىنى ئۆلتۈردۈڭلار؟» دېگىن*[91]*. مۇسا سىلەرگە ھەقىقەتەن ئېنىق مۆجىزىلەرنى كەلتۈردى، مۇسا (تۇر تېغىغا كەتكەن) دىن كېيىن، ئۆزەڭلارغا زۇلۇم قىلىپ موزاينى مەبۇد قىلىۋالدىڭلار*[92].

[1] سۈرە غافىر 60 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

## يەھۇدىيلارنىڭ ھەقىقەتنى ئىنكار قىلىپ تۇرۇپ ئىمانىنى دەۋا قىلغانلىقى توغرىسىدا

﴿**ئۇلارغا: «اللّٰه نازىل قىلغان كىتابقا(يەنى قۇرئانغا)ئىمان كەلتۈرۈڭلار» دېيىلسە**﴾ يەنى يەھۇدىي، ئەھلى كىتاب ۋە ئۇنىڭ ئوخشاشلىرىغا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا چۈشكەن نەرسىگە ئىمان كەلتۈرۈڭلار، ئۇنىڭغا ئىشىنىڭلار ۋە ئۇنىڭغا ئەگىشىڭلار دېيىلسە ﴿**ئۇلار: «ئۆزىمىزگە نازىل قىلىنغان كىتابقا (يەنى تەۋراتقا) ئىمان كەلتۈرىمىز» دەيدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىنكى كىتابقا (يەنى قۇرئانغا) ئىشەنمەيدۇ، ھالبۇكى، ئۇ (يەنى قۇرئان) ھەقتۇر، ئۇلارنىڭ قولىدىكى كىتابنى تەستىق قىلغۇچىدۇر**﴾ يەنى بىز تەۋرات بىلەن ئىنجىلغا ئىمان كەلتۈرسەكلا بولىدى، باشقىسىغا ئىمان كەلتۈرمەيمىز دەيدۇ. ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا چۈشكەن نەرسىنىڭ توغرىلىقىنى بىلىپ تۇرۇپ بىزگە چۈشكەن نەرسىدىن باشقىسىغا ئىمان كەلتۈرمەيمىز، دەيدۇ.

﴿**(ئۇلارغا) «سىلەر (تەۋراتقا) ئىشىنىدىغان بولساڭلار، ئىلگىرى نېمە ئۈچۈن اللّٰه نىڭ پەيغەمبەرلىرىنى ئۆلتۈردۈڭلار؟» دېگىن**﴾ يەنى سىلەر بىزگە چۈشكەن نەرسىگىلا ئىمان كەلتۈرۈمىز دېگەن سۆزۈڭلاردا راستچىل بولساڭلار، سىلەر پەيغەمبەرلىكىنى بىلىدىغان سىلەرنىڭ قولۇڭلاردىكى تەۋراتنى ۋە ئۇنىڭ ھۆكمىنىڭ تېخى ئەمەلدىن قالمىغانلىقىنى تەستىقلاپ، ئۇنىڭ ئىچىدىكى ھۆكۈملەر بىلەن ھۆكۈم قىلغان پەيغەمبەرلەرنى نېمە ئۈچۈن ئۆلتۈرىسىلەر؟ سىلەر ئۇلارنى تەرسالىق، چوڭچىلىق ۋە ھەددىدىن ئېشىش يۈزىسىدىن ئۆلتۈردۈڭلار سىلەر ئۆز خاھىشىڭلار، كۆز قارىشىڭلار ۋە ئارزۇيۇڭلاردىن باشقىسىغا ئەگەشمەيسىلەر. اللّٰه تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ھەر قاچان بىرەر پەيغەمبەر كۆڭلۈڭلارغا ياقمايدىغان بىر نەرسە ئېلىپ كەلسە، تەكەببۇرلۇق قىلىۋېرەمسىلەر؟ بىر قىسىم پەيغەمبەرلەرنى ئىنكار قىلدىڭلار، يەنە بىر قىسىم پەيغەمبەرلەرنى ئۆلتۈردۈڭلار**﴾.

﴿**(ئۇلارغا) «سىلەر (تەۋراتقا) ئىشىنىدىغان بولساڭلار، ئىلگىرى نېمە ئۈچۈن اللّٰه نىڭ پەيغەمبەرلىرىنى ئۆلتۈردۈڭلار؟» دېگىن**﴾ سۈددى بۇ ئايەت ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: اللّٰه تائالا بۇ ئايەت ئارقىلىق ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىنى ئەيىبلىدى.

﴿**مۇسا سىلەرگە ھەقىقەتەن ئېنىق مۆجىزىلەرنى كەلتۈردى**﴾ يەنى مۇسا ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكىگە، اللّٰه تائالادىن باشقا ئىبادەتكە لايىق ھېچقانداق ئىلاھنىڭ يوقلۇقىغا ئوچۇق ئالامەتلەرنى ۋە كەسكىن پاكىتلارنى ئېلىپ كەلگەن بولۇپ، ئۇ پاكىتلار سۇ، چېكەتكە، پىت، پاقا، قان ئاپەتلىرى، ھاسا، قول، دېڭىزنىڭ يېرىلىشى، بۇلۇت بىلەن سايە چۈشۈرۈپ بېرىش، تەرەنجىبىن بىلەن بۆدۈنىنى (ئوزۇقلۇق قىلىپ بېرىش)، تاشتىن (سۇ چىقىرىپ بېرىش) قاتارلىق مۆجىزىلەر ۋە بۇلاردىن باشقا يەھۇدىيلارنىڭ كۆز ئالدىدا بولغان نۇرغۇنلىغان ئىشلاردۇر[1].

﴿**مۇسا (تۇر تېغىغا كەتكەن) دىن كېيىن، ئۆزەڭلارغا زۇلۇم قىلىپ موزايىنى مەبۇد قىلىۋالدىڭلار**﴾ يەنى سىلەر ئەينى زاماندا مۇسا اللّٰه بىلەن سۆزلىشىش ئۈچۈن تۇر تېغىغا كەتكەندىن كېيىن اللّٰه تائالادىن يۈز ئۆرۈپ موزايىغا ئىبادەت قىلدىڭلار.

[1] بۇلارنىڭ بەزىلىرى بۇنىڭدىن ئىلگىرى تەپسىلى سۆزلىنىپ ئۆتتۈلدى. بەزىلىرى بۇنىڭدىن كېيىن ئۆز ئورۇنلىرىدا تەپسىلى بايان قىلىنىدۇ.

اللہ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿مۇسانىڭ قەۋمى مۇسادىن كېيىن (يەنى مۇسا پەرۋەردىگارىغا مۇناجات قىلىش ئۈچۈن تۇر تېغىغا كەتكەندىن كېيىن)، زىننەت بۇيۇملىرىدىن موزايدەك ئاۋاز چىقىرىدىغان بىر جانسىز موزاي ياسىدى﴾[1].

﴿ئۆزەڭلارغا زۇلۇم قىلىپ موزايىنى مەبۇد قىلىۋالدىڭلار﴾ يەنى اللہ تائالادىن باشقا ھېچقانداق ئىلاھنىڭ يوقلۇقىنى بىلىپ تۇرۇپ موزايغا ئىبادەت قىلغانلىقىڭلار ئۆزەڭلار ئۆزەڭلارغا زۇلۇم قىلغانلىقىڭلاردۇر. اللہ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇلار (موزايغا چوقۇنغانلىقلىرىغا) پۇشايمان قىلغان ۋە راست ئازغانلىقلىرىنى چۈشەنگەن چاغدا: «ئەگەر پەرۋەردىگارىمىز بىزگە رەھىم قىلمىسا ۋە مەغپىرەت قىلمىسا، بىز ئەلۋەتتە زىيان تارتقۇچىلاردىن بولىمىز» دېدى﴾[2].

* * * * * * *

وَإِذۡ أَخَذۡنَا مِيثَٰقَكُمۡ وَرَفَعۡنَا فَوۡقَكُمُ ٱلطُّورَ خُذُواْ مَآ ءَاتَيۡنَٰكُم بِقُوَّةٖ وَٱسۡمَعُواْۖ قَالُواْ سَمِعۡنَا وَعَصَيۡنَا وَأُشۡرِبُواْ فِي قُلُوبِهِمُ ٱلۡعِجۡلَ بِكُفۡرِهِمۡۚ قُلۡ بِئۡسَمَا يَأۡمُرُكُم بِهِۦٓ إِيمَٰنُكُمۡ إِن كُنتُم مُّؤۡمِنِينَ ﴿٩٣﴾

*ئۆز ۋاقتىدا بىز سىلەردىن (تەۋراتقا ئەمەل قىلىشقا) چىن ۋەدە ئالغان ئىدۇق، سىلەرگە: «مەن نازىل قىلغان كىتابنى مەھكەم تۇتۇڭلار (بولمىسا ئۈستۈڭلارغا تاغنى تاشلايمىز)» دەپ تۇر تېغىنى ئۈستۈڭلارغا تىكلىدۇق ۋە (تەۋراتقا) قۇلاق سېلىڭلار (دېدۇق). ئۇلار: «سۆزۈڭگە قۇلاق سالدۇق ئەمرىڭگە ئاسىيلىق قىلدۇق» دېيىشتى. ئۇلارنىڭ كۇفرى تۈپەيلىدىن دىللىرىغا موزايىنىڭ مۇھەببىتى سىڭىپ كەتتى. ئۇلارغا: «ئەگەر سىلەر مۆمىن بولساڭلار، ئىمانىڭلار سىلەرنى ئەجەب يامان ئىشقا بۇيرۇيدىكەنا؟ (سىلەر مۆمىن ئەمەس، چۈنكى، ئىمان موزايغا چوقۇنۇشقا بۇيرۇمايدۇ)» دېگىن*﴿93﴾.

## اللہ تائالا يەھۇدىيلارنىڭ ئۈستىگە تۇر تېغىنى كۆتۈرۈپ تۇرۇپ ۋەدە ئالغانلىقى ئاندىن ئۇلارنىڭ ئاسىيلىق قىلغانلىقى توغرىسىدا

اللہ تائالا ئۇلارغا ئۇلارنىڭ سادىر قىلغان خاتالىقلىرىنى، ۋەدىگە خىلاپلىق قىلىپ ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرۈگەنلىكىنى ھەتتا ۋەدىنى قوبۇل قىلىشى ئۈچۈن ئۇلارنىڭ ئۈستىگە تۇر تېغىنى تۇتۇپ تۇرغانلىقى، ئاندىن ئۇلارنىڭ ۋەدىگە خىلاپلىق قىلغانلىقىنى بايان قىلىپ بېرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئايەتتە مۇنداق دەپ كەلدى: ﴿ئۇلار: «سۆزۈڭگە قۇلاق سالدۇق ئەمرىڭگە ئاسىيلىق قىلدۇق» دېيىشتى﴾ بۇمەزمۇنغا مۇناسىۋەتلىك ئايەتلەر يۇقىرىدا شەرھىلەندى.

﴿ئۇلارنىڭ كۇفرى تۈپەيلىدىن دىللىرىغا موزايىنىڭ مۇھەببىتى سىڭىپ كەتتى﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئابدۇرازاق، قەتادىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: موزايىنى ياخشى كۆرۈش ئۇلارنىڭ قەلبىگە سىڭىپ كەتتى.

[1] سۈرە ئەئراف 148 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ئەئراف 149 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

﴿ئۇلارغا: «ئەگەر سىلەر مۆمىن بولساڭلار، ئىمانىڭلار سىلەرنى ئەجەب يامان ئىشقا بۇيرۇيدىكىنا؟ (سىلەر مۆمىن ئەمەس چۈنكى، ئىمان موزايغا چوقۇنۇشقا بۇيرۇمايدۇ)» دېگىن﴾ يەنى سىلەرنىڭ تارىختىن بۇيان الله تائالانىڭ ئايەتلىرىنى ئىنكار قىلىشىڭلار، (الله نىڭ) پەيغەمبەرلىرىگە قارشى تۇرۇشۇڭلار ۋە پەيغەمبەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئىمان ئېيتمىغانلىقىڭلار بەكمۇ يامان ئىشتۇر. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئىمان ئېيتمىغانلىقىڭلار سىلەر ئۆتكۈزگەن ئەڭ چوڭ خاتالىقتۇر. چۈنكى، سىلەر پۈتۈن ئىنسانىيەتكە پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىلگەن ۋە پۈتۈن پەيغەمبەرلەرنىڭ ئاخىرقىسى، ئەڭ كاتتىسى بولغان پەيغەمبەرگە ئىمان كەلتۈرمىدىڭلار. ۋەدىلەرنى بۇزغان الله تائالانىڭ ئايەتلىرىنى بۇزغان ۋە الله تائالانى قويۇپ موزايغا ئىبادەت قىلغان تۇرۇپ، قانداقمۇ ئىماننى دەۋا قىلىسىلەر؟!

* * * * * * *

قُلۡ إِن كَانَتۡ لَكُمُ ٱلدَّارُ ٱلۡأٓخِرَةُ عِندَ ٱللَّهِ خَالِصَةٗ مِّن دُونِ ٱلنَّاسِ فَتَمَنَّوُاْ ٱلۡمَوۡتَ إِن
كُنتُمۡ صَٰدِقِينَ ﴿٩٤﴾ وَلَن يَتَمَنَّوۡهُ أَبَدَۢا بِمَا قَدَّمَتۡ أَيۡدِيهِمۡۚ وَٱللَّهُ عَلِيمُۢ بِٱلظَّٰلِمِينَ ﴿٩٥﴾ وَلَتَجِدَنَّهُمۡ
أَحۡرَصَ ٱلنَّاسِ عَلَىٰ حَيَوٰةٖ وَمِنَ ٱلَّذِينَ أَشۡرَكُواْۚ يَوَدُّ أَحَدُهُمۡ لَوۡ يُعَمَّرُ أَلۡفَ سَنَةٖ وَمَا هُوَ
بِمُزَحۡزِحِهِۦ مِنَ ٱلۡعَذَابِ أَن يُعَمَّرَۗ وَٱللَّهُ بَصِيرُۢ بِمَا يَعۡمَلُونَ ﴿٩٦﴾

*ئۇلارغا: «ئەگەر ئاخىرەت يۇرتى (يەنى جەننەت) الله نىڭ قېشىدا (سىلەر گۇمان قىلغاندەك) باشقىلارغا ئەمەس، يالغۇز سىلەرگىلا خاس بولسا، (سىلەرنى جەننەتكە ئۇلاشتۇرىدىغان) ئۆلۈمنى ئارزۇ قىلىپ بېقىڭلار! (جەننەت بىزگىلا خاس دېگەن سۆزۈڭلاردا) راستچىل بولساڭلار» دېگىن*[94]. *ئۇلار قىلغان يامان ئەمەللىرى سەۋەبلىك، ئۆلۈمنى ھەرگىزمۇ ئارزۇ قىلمايدۇ. الله زالىملارنى ئوبدان بىلگۈچىدۇر*[95]. *شۈبھىسىزكى، ئۇلارنى ھاياتقا ھەممە كىشىدىن، ھەتتا مۇشرىكلاردىنمۇ ھېرىس كۆرىسەن؛ ھەر بىرى مىڭ يىل ئۆمۈر كۆرۈشنى ئارزۇ قىلىدۇ، ئۇزۇن ئۆمۈر كۆرۈش ئۇلارنى ئازابتىن قۇتۇلدۇرۇپ قالالمايدۇ. الله ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىنى ئېنىق كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر*[96].

## يەھۇدىيلارنى لەنەت بىلەن دۇئا قىلىششقا چاقىرىش توغرىسىدا

﴿ئۇلارغا: «ئەگەر ئاخىرەت يۇرتى (يەنى جەننەت) الله تائالانىڭ قېشىدا (سىلەر گۇمان قىلغاندەك) باشقىلارغا ئەمەس، يالغۇز سىلەرگىلا خاس بولسا، (سىلەرنى جەننەتكە ئۇلاشتۇرىدىغان) ئۆلۈمنى ئارزۇ قىلىپ بېقىڭلار! (جەننەت بىزگىلا خاس دېگەن سۆزۈڭلاردا) راستچىل بولساڭلار» دېگىن﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «الله تائالا پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا (سىلەرنىڭ) قايسىڭلار (يەنى يەھۇدىيلار) ياكى سىلەردىن قايسىڭلار يالغانچى بولسا شۇنىڭ ئۆلۈپ كېتىشىگە دۇئا قىلىڭلار، دەيدۇ».

﴿ئۇلار قىلغان يامان ئەمەللىرى سەۋەبلىك، ئۆلۈمنى ھەرگىزمۇ ئارزۇ قىلمايدۇ. الله زالىملارنى ئوبدان بىلگۈچىدۇر﴾ يەنى يەھۇدىيلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن دۇئا قىلىششقا ئۇنۇمىدى

(ئۇلارنىڭ ئۇنۇماسلىقى) سېنىڭ ھەقىقى پەيغەمبەرلىكىڭنى بىلىپ تۇرۇپ، سېنى ئىنكار قىلغانلىقى ئۈچۈندۇر. ئەگەر ئۇلار (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ) ئۆلۈمنى تىلەڭلەر دېگەن كۈنىدە ئۆلۈمنى تىلەپ دۇئا قىلغان بولسا، يەر يۈزىدە بىرمۇ يەھۇدىي تىرىك قالماي ھەممىسى ئۆلۈپ كەتكەن بولاتتى.

**﴿ئۆلۈمنى ئارزۇ قىلىپ بېقىڭلار! (جەننەت بىزگىلا خاس دېگەن سۆزۈڭلاردا) راستچىل بولساڭلار» دېگىن﴾** بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئابدۇرازاق ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئەگەر يەھۇدىيلار ئۆلۈمنى تىلىگەن بولسا ھەممىسى ئۆلۈپ كېتەتتى. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى جەرىر مۇنداق دەيدۇ: بىزگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى يەتتى: «ئەگەر يەھۇدىيلار ئۆلۈمنى تىلىگەن بولسا، ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئۆلۈپ كېتىپ، چوقۇم ئۆزلىرىنىڭ دوزاختىكى ئورۇنلىرىنى كۆرگەن بولاتتى. ئەگەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن لەنەت ئوقۇشقىلى چىققان بولسا يەھۇدىيلار (ئۆيلىرىگە) قايتقاندا بالا - چاقىلىرىنى ۋە مال مۈلۈكىنى تاپالمىغان بولاتتى».

اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿(ئى مۇھەممەد!)ئېيتقىنكى «ئى يەھۇدىيلار! ئەگەر سىلەر باشقىلارنى ئەمەس، پەقەت ئۆزەڭلارنىلا اللە نىڭ دوستلىرى دەپ دەۋا قىلىدىغان بولساڭلار، (ئاخىرەتنىڭ راھىتىگە تېزرەك يېتىش ئۈچۈن) ئۆلۈمنى ئارزۇ قىلىپ بېقىڭلار، ئەگەر (بۇ دەۋايىڭلاردا) راستچىل بولساڭلار. ئۇلار قىلغان گۇناھلىرى تۈپەيلىدىن، ئۆلۈمنى ھەرگىز ئارزۇ قىلمايدۇ، اللە زالىملارنى بىلگۈچىدۇر. (ئى مۇھەممەد!) «سىلەر قاچىدىغان ئۆلۈم چوقۇم سىلەرگە يولۇقىدۇ، ئاندىن سىلەر غەيبنى ۋە ئاشكارىنى بىلگۈچى (اللە) نىڭ دەرگاھىغا قايتۇرۇلىسىلەر، اللە سىلەرگە قىلمىشىڭلارنى ئېيتىپ بېرىدۇ» دېگىن﴾[1] ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ اللە تائالانىڭ بالىلىرى ۋە اللە تائالانىڭ ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان كىشىلىرى دەپ گۇمان قىلىپ، جەننەتكە يەھۇدىي ياكى خرىستىئان بولغان كىشىدىن باشقىسى ھەرگىزمۇ كىرەلمەيدۇ دەپ قارايدۇ. ئۇلار ئۆزلىرى ياكى مۇسۇلمانلاردىن قايسى تەرەپ يالغانچى بولسا ئۇلارنىڭ ئۆلۈپ كېتىشىگە دۇئا قىلىشىشقا چاقىرىلدى، ئۇلار لەنەت تىلەشتىن ۋە دۇئا قىلىشىشتىن قورققاندىن كېيىن، ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ھەر بىر كىشى ئۆزلىرىنىڭ ناھەق يولدا ئىكەنلىكىنى بىلدى. چۈنكى، ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ قىلغان (بىز اللە تائالانىڭ بالىلىرى ۋە ئۇنىڭ ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان كىشىلىرى) دېگەن دەۋاسىدا ئىشەنچىسى بولغان بولسا، لەنەت تىلەشكە ئەلۋەتتە جۈرئەت قىلغان بولاتتى. ئۇلارنىڭ ئۇنداق قىلالمىغانلىقىدىن يالغانچىلىقى بىلىنىپ قالدى. (يەھۇدىيلار لەنەت تىلەشكە چاقىرىلغاندەك) نەجران قەبىلىسىدىن كەلگەن خرىستىئانلارنىڭ ئەلچىلىرى كەسكىن پاكىتلارنىڭ ئالدىدا ئۇنىڭغا قانائەت قىلماي قارشىلىشىپ تۇرغاندىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىمۇ لەنەت تىلىشىشكە چاقىردى.

اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿سەن ئىسا توغرۇلۇق ھەقىقىي مەلۇماتقا ئىگە بولغىنىڭدىن كېيىن، كىملەركى سەن بىلەن مۇنازىرىلەشسە، سەن ئۇلارغا: «كېلىڭلار، ئوغۇللىرىمىزنى ۋەئوغۇللىرىڭلارنى، ئاياللىرىمىزنى ۋە ئاياللىرىڭلارنى، ئۆزلىرىمىزنى ۋە ئۆزلىرىڭلارنى يىغىپ، اللە نىڭ لەنىتى يالغانچىلارغا بولسۇن، دەپ اللە غا يالۋۇرۇپ دۇئا قىلايلى» دېگىن﴾[2] خرىستىئانلار لەنەت تىلەشكە چاقىرىلغانلىقىنى كۆرۈپ بەزىسى بەزىسىگە اللە بىلەن قەسەم، سىلەر بۇ پەيغەمبەر بىلەن

---

[1] سۈرە جۇمۇئە 6 — 8 ئايەتكىچە.

[2] سۈرە ئال ئىمران 61 - ئايەت.

لەنەت تىلەشكىلى چىقساڭلار كۆزنى يۇمۇپ ئاچقۇچە سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردىن بىرسىمۇ تىرىك قالمايدۇ، دېيىشتى. ئاندىن ئۇلار سۈلھى تۈزۈشنى تاللاپ (ھەر يىلى مەلۇم مىقداردا) تۆلەم تۆلەشكە (قوشۇلدى) ئەبۇئۇبەيدە ئىبنى جەرراھنى ئۇلارغا مەسئۇل قىلىپ ئەۋەتتى. تۆلەم تۆلەشكە قوشۇلغانلىقى ئۇلارنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا باش ئەگكەنلىكىنىڭ ئالامىتىدۇر.

## يەھۇدىيلارنىڭ ئۇزۇن ئۆمۈر كۆرۈشكە بەكمۇ ھېرىسمەن ئىكەنلىكى توغرىسىدا

يەھۇدىيلار (ئۆلگەندىن كېيىن) دوزاختا قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدىغانلىقىنى بىلگەنلىكتىن ئاخىرەتكە كېچىكىپ بېرىشنى كېچىكىپ بېرىش ئارزۇسىدا ئۆمرىنىڭ (ئۇزۇن بولۇشىغا) كاپىردىن بەك ھېرىسمەندۇر. چۈنكى، ”دۇنيا مۆمىنلەرنىڭ تۈرمىسى، كاپىرلارنىڭ جەننىتىدۇر[1]“.

بۇ ھەقتە اللہ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**شۈبھىسىزكى، ئۇلارنى ھاياتقا ھەممە كىشىدىن، ھەتتا مۇشرىكلاردىنمۇ ھېرىس كۆرىسەن؛ ھەر بىرى مىڭ يىل ئۆمۈر كۆرۈشنى ئارزۇ قىلىدۇ**﴾ بۇئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇجاھىد مۇنداق دەيدۇ: ئۇلار ئۆمۈر بويى خاتالىق ئۆتكۈزۈشنى ياخشى كۆرىدۇ.

﴿**ئۇزۇن ئۆمۈر كۆرۈش ئۇلارنى ئازابتىن قۇتۇلدۇرۇپ قالالمايدۇ**﴾ بۇئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: يەنى ئۇزۇن ئۆمۈر كۆرۈش بىلەنلا ئازابتىن قۇتۇلۇپ قالالمايدۇ. مۇشرىكلارمۇ ئۆلگەندىن كېيىن قايتا تىرىلىشنى ئارزۇ قىلمىغاچقا ياشاشنى ياخشى كۆرىدۇ. يەھۇدىيلارمۇ ئاخىرەتتە بولىدىغان ئازابنى بىلگەنلىكى ئۈچۈن ئۇزۇن ياشاشنى ياخشى كۆرىدۇ.

بۇ ئايەت ھەققىدە ئابدۇراھمان ئىبنى زەيد، ئىبنى ئەسلەم مۇنداق دەيدۇ: يەھۇدىيلار ئۇزۇن ياشاشقا كاپىرلاردىنمۇ ھېرىسمەن كېلىدۇ. ئۇلارنىڭ ھەر بىرسى **1000** يىل ياشاشنى ياخشى كۆرىدۇ، ئۇلار قانچە ئۇزۇن ياشىسىمۇ خۇددى شەيتان كاپىر بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭ كۆرگەن ئۆمرى ئۇنىڭغا ھېچقانداق پايدا ئېلىپ كېلەلمىگىنىگە ئوخشاش ئۇلارنىڭ كۆرگەن ئۇزۇن ئۆمرى ئۇلارنى ئازابىدىن قۇتۇلدۇرالمايدۇ.

﴿**اللہ ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىنى ئېنىق كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر**﴾ يەنى (اللہ) بەندىلىرى قىلىۋاتقان ياخشى ياكى يامان ئىش بولسۇن ئۇنى بىلىپ ۋە كۆرۈپ تۇرغۇچى، ھەر بىر كىشىگە ئۇنىڭ قىلغان ئىشى بويىچە مۇكاپات بەرگۈچى (ياكى جازاغا تارتقۇچى) دۇر.

* * * * * * *

قُلْ مَن كَانَ عَدُوًّا لِّجِبْرِيلَ فَإِنَّهُۥ نَزَّلَهُۥ عَلَىٰ قَلْبِكَ بِإِذْنِ ٱللَّهِ مُصَدِّقًا لِّمَا بَيْنَ يَدَيْهِ
وَهُدًى وَبُشْرَىٰ لِلْمُؤْمِنِينَ ﴿٩٧﴾ مَن كَانَ عَدُوًّا لِّلَّهِ وَمَلَٰٓئِكَتِهِۦ وَرُسُلِهِۦ وَجِبْرِيلَ وَمِيكَىٰلَ فَإِنَّ
ٱللَّهَ عَدُوٌّ لِّلْكَٰفِرِينَ ﴿٩٨﴾

***ئېيتقىنكى، «جىبرىئىلغا دۈشمەن بولغان ئادەم (اللہ غا دۈشمەندۇر)، چۈنكى، ئۇ (يەنى جىبرىئىل) اللہ نىڭ ئەمرى بىلەن ئۇزىدىن ئىلگىرىكىنى (يەنى ساماۋى كىتابلارنى) تەستىق***

[1] دېمەكچى بولغىنى مۆمىنلەرنىڭ جەننەتتىكى بەخت - سائادىتىنىڭ ئالدىدا دۇنيا تۈرمىگە ئوخشايدۇ، ئەمما كاپىرلارنىڭ دوزاختىكى ئازابى ئالدىدا دۇنيا جەننەتكە ئوخشايدۇ.

***قىلغۇچى، توغرا يول كۆرسەتكۈچى، مۆمىنلەرگە بېشارەت بەرگۈچى قۇرئاننى سېنىڭ قەلبىڭگە نازىل قىلدى﴿97﴾. كىمكى اللّٰه نى، اللّٰه نىڭ پەرىشتىلىرىنى، پەيغەمبەرلىرىنى، جىبرىئىلنى، مىكائىلنى دۈشمەن تۇتىدىكەن (اللّٰه نى دۈشمەن تۇتقان بولىدۇ)، شۈبھىسىزكى اللّٰه كاپىرلارنى دۈشمەن تۇتىدۇ»﴿98﴾.***

## يەھۇدىيلارنىڭ جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامغا بولغان ئۆچمەنلىكى توغرىسىدا

ئىمام ئەبۇجەئفەر، ئىبنى جەرىر تەبەرى قۇرئاننى تەتقىق قىلغۇچى ئالىملارنىڭ ھەممىسى بۇئايەتنىڭ ئىسرائىل ئەۋلادىدىن بولغان يەھۇدىيلار ھەققىدە چۈشكەنلىكىدە بىرلىككە كەلگەن، دەيدۇ. چۈنكى، ئۇلار جىبرىئىلنى ئۆزلىرىنىڭ دۈشمىنى، مىكائىلنى ئۆزلىرىنىڭ دوستى، دەپ گۇمان قىلىشىدۇ. ﴿**ئېيتقىنكى، «جىبرىئىلغا دۈشمەن بولغان ئادەم (اللّٰه غا دۈشمەندۇر)**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىمام بۇخارى ئىكرىمەنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ”جىبر، مىك، ئىسراف“ دېگەن سۆزلەر بەندە دېگەن مەنىنى، ”ئىل“ دېگەن سۆز اللّٰه دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ، (يەنى جىبرىئىل ـ مىكائىل ـ ئىسرافىل دېگەن اللّٰه تائالانىڭ بەندىلىرى دېگەنلىك بولىدۇ).

ئىمام بۇخارى، ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئابدۇللاھ ئىبنى سالام دېگەن كىشى كۈزلۈك يىغىمىنىڭ ئىشلىرى بىلەن بىر يەردە ئىدى، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ (مەككىدىن مەدىنىگە) كەلگەنلىكىنى ئاڭلاپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ مەن سەندىن پەيغەمبەردىن باشقىسى بىلمەيدىغان ئۈچ مەسىلە سورايمەن: قىيامەتنىڭ دەسلەپكى ئالامىتى نېمە؟ جەننەتكە كىرگەن كىشىلەرنىڭ تۇنجى يەيدىغان تامىقى نېمە؟ تۇغۇلغان بالا نېمە ئۈچۈن ئاتىسىغا ياكى ئانىسىغا ئوخشايدۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «سەن سورىغان نەرسىلەرنى بايىلا جىبرىئىل ماڭا خەۋەر قىلغان، دېدى. ئۇ: جىبرىئىل (خەۋەر قىلدىمۇ)؟» دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەئە» دەپ جاۋاب بەردى. ئۇ: (جىبرىئىل) پەرىشتىلەرنىڭ ئىچىدىكى يەھۇدىيلارنىڭ دۈشمىنى، دېدى. شۇنىڭ بىلەن (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام): ﴿**ئېيتقىنكى، «جىبرىئىلغا دۈشمەن بولغان ئادەم (اللّٰه غا دۈشمەندۇر)، چۈنكى، ئۇ (يەنى جىبرىئىل) اللّٰه نىڭ ئەمرى بىلەن ئۆزىدىن ئىلگىرىكىنى (يەنى ساماۋى كىتابلارنى) تەستىق قىلغۇچى، توغرا يول كۆرسەتكۈچى، مۆمىنلەرگە بېشارەت بەرگۈچى قۇرئاننى سېنىڭ قەلبىڭگە نازىل قىلدى**﴾ دېگەن ئايەتنى ئوقۇپ (ئۇنىڭ سورىغان سوئاللىرىغا جاۋاب بېرىشكە باشلىدى): قىيامەتنىڭ بىرىنچى ئالامىتى، بىر ئوت پەيدا بولۇپ كىشىلەرنى شەرق تەرەپتىن سۈرۈپ ئېلىپ بېرىپ غەربكە توپلايدۇ. جەننەتكە كىرگەن كىشىلەرنىڭ تۇنجى بولۇپ يەيدىغان تامىقى، لەھەڭنىڭ جىگىرىگە چاپلىشىپ تۇرىدىغان بىر پارچە گۆش بولىدۇ. ئەر كىشىنىڭ ئىسپېرمىسى ئايال كىشىنىڭ ئىسپېرمىسىنى بېسىپ كەتسە بالا ئاتىسىغا ئوخشايدۇ، ئايال كىشىنىڭ ئىسپېرمىسى ئەركىشىنىڭ ئىسپېرمىسىنى بېسىپ كەتسە بالا ئانىسىغا ئوخشايدۇ، دېدى. ئۇ: ئەشھەدۇ ئەنلائىلاھە ئىللەللا ۋە ئەننەكە رەسۇلۇللا[1] دەپ ئىمان ئېيتىپ: ئى اللّٰه نىڭ پەيغەمبىرى! يەھۇدىيلار (كىشىلەرگە بەك) بوھتان چاپلايدىغان مىللەت، سەن ئۇلاردىن مېنىڭ ئەھۋالىمنى سوراشتىن بۇرۇن ئۇلار مېنىڭ ئىسلامغا كىرگەنلىكىمنى ئاڭلىسا، ماڭا بوھتان چاپلايدۇ (يەنى ئۇلار مېنىڭ مۇسۇلمان بولغانلىقىمنى بىلىشتىن بۇرۇن، سەن ئۇلاردىن مېنىڭ ئەھۋالىمنى سوراپ

---

[1] تەرجىمىسى: بىرلا اللّٰه تىن باشقا ئىبادەتكە لايىق ئىلاھ يوق ۋە جەزمەن سەن اللّٰه نىڭ پەيغەمبىرىدۇرسەن.

باق) دېدى. ئاندىن يەھۇدىيلارنىڭ ھەممىسى كەلدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلاردىن: «ئابدۇللاھ ئىبنى سالام قانداق ئادەم؟» دەپ سورىدى. ئۇلار: (ئۇ) بىزنىڭ ئىچىمىزدىكى ئەڭ ياخشى كىشى ۋە ئەڭ ياخشى كىشىنىڭ ئوغلى، بىزنىڭ كاتتىمىز ۋە كاتتىمىزنىڭ ئوغلى، دەپ جاۋاب بەردى. (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلاردىن): «ئۇ ئىسلامغا كىرسە سىلەر ئۇنىڭغا قانداق قارايسىلەر؟» دەپ سورىدى. ئۇلار: «(ئۇنىڭ ئىسلامغا كىرىپ قېلىشىدىن) اللہ ئۇنى ساقلىسۇن» دەپ جاۋاب بەردى. ئاندىن ئابدۇللاھ ئۇلارنىڭ قېشىغا چىقىپ: ئەشھەدۇ ئەنلائىلاھە ئىللەللا ۋە ئەشھەدۇ ئەننە مۇھەممەدەن رەسۇلۇللا، دەپ جاكارلىغان ئىدى. ئۇلار (بىردەكلا): ئۇ بىزنىڭ ئىچىمىزدىكى ئەڭ يامان كىشى ۋە ئەڭ يامان كىشىنىڭ ئوغلى، دەپ ئۇنى سۆكۈشكە باشلىدى. ئاندىن (ئابدۇللاھ): ئى اللہ نىڭ پەيغەمبىرى مەن مۇشۇ ئىشتىن قورقاتتىم، دېدى.

## پەرىشتىلەرنىڭ ئارىلىقىنىمۇ پەيغەمبەرلەرنىڭ ئارىلىقىنى ئايرىغاندەك ئايرىغانلىقى توغرىسىدا

﴿ئېيتقىنكى، «جىبرىئىلغا دۈشمەن بولغان ئادەم (اللہ غا دۈشمەندۇر)، چۈنكى، ئۇ (يەنى جىبرىئىل) اللہ نىڭ ئەمرى بىلەن ئۇزىدىن ئىلگىرىكىنى (يەنى ساماۋى كىتابلارنى) تەستىق قىلغۇچى، توغرا يول كۆرسەتكۈچى، مۆمىنلەرگە بىشارەت بەرگۈچى قۇرئاننى سېنىڭ قەلبىڭگە نازىل قىلدى﴾ يەنى كىمكى جىبرىئىلنى دۈشمەن تۇتماقچى بولسا، جىبرىئىلنىڭ اللہ تائالانىڭ بۇيرۇقى بىلەن سېنىڭ دىلىڭغا ھېكمەتلىك نۇرنى (يەنى قۇرئان كەرىمنى) ئېلىپ چۈشكەن ئىشەنچلىك پەرىشتە ئىكەنلىكىنى بىلىپ قويسۇن. ئۇ اللہ تائالانىڭ پەرىشتىلىرى ئىچىدىكى بىر ئەلچى پەرىشتە، بىر ئەلچىگە دۈشمەنلىك قىلسا پۈتۈن ئەلچىگە دۈشمەنلىك قىلغان (يەنى ئەگەر بىر پەرىشتىنى ئۆزىگە دۈشمەن تۇتسا پۈتۈن پەرىشتىلەرنى دۈشمەن تۇتقان) ھېسابلىنىدۇ، خۇددى بىر كىشى بىر پەيغەمبەرگە ئىمان كەلتۈرسە ئۇنىڭغا پۈتۈن پەيغەمبەرلەرگە ئىمان كەلتۈرۈشكە توغرا كەلگەندەك، بىر پەيغەمبەرنى ئىنكار قىلسا، پۈتۈن پەيغەمبەرلەرنى ئىنكار قىلغانلىق بولىدۇ. (يەنى بىر كىشى ھەممە پەيغەمبەرلەرگە ئىمان كەلتۈرۈپ ئۇنىڭ ئىچىدىن بىرلا پەيغەمبەرگە ئىمان كەلتۈرمىگەن بولسا، ئۇ كاپىر ھېسابلىنىدۇ).

بۇ ھەقتە اللہ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿شۈبھىسىزكى، اللہ نى ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىرىنى ئىنكار قىلغانلار، اللہ بىلەن ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىرىنىڭ ئارىسىنى (اللہ غا ئىشىنىپ پەيغەمبەرلىرىگە ئىشەنمەيمىز دېيىش بىلەن) ئاجرىتىۋەتمەكچى بولغانلار، (پەيغەمبەرلەرنىڭ) بەزىسىگە ئىشىنىمىز، بەزىسىگە ئىشەنمەيمىز دېگۈچىلەر...﴾[1] يەنى ئۇلار پەيغەمبەرلەرنىڭ بەزىسىگە ئىمان كەلتۈرۈپ بەزىسىگە ئىمان كەلتۈرمىگەن ئىدى. ئۇلارغا ھەقىقىي كاپىر نامى بىلەن ھۆكۈم قىلىندى. شۇنىڭدەك بىر كىشى جىبرىئىلنى ئۆزىگە دۈشمەن تۇتسا، ئۇ اللہ تائالانى دۈشمەن تۇتقان بولىدۇ. چۈنكى، جىبرىئىل ھەر قانداق نەرسىنى ئۆزىنىڭ خاھىشى بويىچە ئېلىپ چۈشمەيدۇ. ئۇ اللہ تائالانىڭ بۇيرۇقى بويىچە چۈشىدۇ.

[1] سۈرە نىسا 150 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

الله بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿بىز (دۇنياغا) پەرۋەردىگارىڭنىڭ ئەمرى بىلەن چۈشىمىز﴾[1].
﴿شۈبھىسىزكى، قۇرئان ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن نازىل قىلىنغاندۇر. ئاگاھلاندۇرغۇچىلاردىن بولۇشۇڭ ئۈچۈن، ئىشەنچلىك جىبرىئىل ئۇنى سېنىڭ قەلبىڭگە ئېلىپ چۈشتى﴾[2].

ئىمام بۇخارى ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «كىم ماڭا دوست بولغان كىشى بىلەن دۈشمەنلەشسە، ئۇ شەكسىز ماڭا جەڭ ئېلان قىلغان بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن الله جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامنى ئۆزىگە دۈشمەن تۇتقان كىشىگە غەزەپ قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئېيتقىنكى، «جىبرىئىلغا دۈشمەن بولغان ئادەم (اللهغا دۈشمەندۇر)، چۈنكى، ئۇ (يەنى جىبرىئىل) الله نىڭ ئەمرى بىلەن ئۆزىدىن ئىلگىرىكىنى (يەنى ساماۋى كىتابلارنى) تەستىق قىلغۇچى، توغرا يول كۆرسەتكۈچى، مۆمىنلەرگە بېشارەت بەرگۈچى قۇرئاننى سېنىڭ قەلبىڭگە نازىل قىلدى﴾.

﴿كىمكى الله نى، الله نىڭ پەرىشتىلىرىنى، پەيغەمبەرلىرىنى، جىبرىئىلنى، مىكائىلنى دۈشمەن تۇتىدىكەن (الله نى دۈشمەن تۇتقان بولىدۇ)، شۈبھىسىزكى الله كاپىرلارنى دۈشمەن تۇتىدۇ»﴾ يەنى الله تائالانىڭ ئەلچىلىرى پەيغەمبەر ۋە (بۇيرۇق ئېلىپ) چۈشىدىغان پەرىشتىلەردىن ئىبارەتتۇر. الله بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇلار (ئەرزىمەس بۇتلارنى الله غا شېرىك قىلىۋېلىپ) الله نى تېگىشلىك رەۋىشتە ئۇلۇغلاشمىدى، شۈبھىسىزكى، الله ھەقىقەتەن كۈچلۈكتۇر، غالىبتۇر﴾[3].

الله تائالا جىبرىئىل بىلەن مىكائىل ئەلەيھىسسالامنى بىر يەردە كەلتۈردى. چۈنكى، يەھۇدىيلار جىبرىئىلنى ئۆزىنىڭ دۈشمىنى، مىكائىلنى ئۆزلىرىنىڭ دوستى دەپ گۇمان قىلاتتى. الله تائالا ئۇلارغا: «كىم ئۇ ئىككىسىنىڭ بىرسىنى ئۆزىگە دۈشمەن تۇتىدىكەن، يەنە بىرسى ۋە الله تائالانىمۇ ئۆزىگە دۈشمەن تۇتقان بولىدۇ دەپ ئېنىق بايان قىلدى». بۇ بىرىنچى سەۋەب بولۇپ ئىككىنچى سەۋەبى مىكائىلمۇ بەزى ۋاقىتتا پەيغەمبەرلەرگە (ۋەھي ئېلىپ) چۈشەتتى ۋە لېكىن خۇددى ئىسرائىل قىيامەت كۈنى قەبرىدىن قوپۇش ئۈچۈن سۇر چېلىشقا مەسئۇل بولغاندەك ۋەھي ئېلىپ چۈشۈش كۆپىنچە ۋاقىتتا جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامنىڭ قىلىدىغان ۋەزىپىسى ئىدى. شۇنىڭ ئۈچۈن ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كېچىسى ئورنىدىن تۇرغاندا بۇ دۇئانى ئوقۇيدىغانلىقى بايان قىلىندى.

«ئى جىبرىئىل، مىكائىل ۋە ئىسرافىللارنىڭ پەرۋەردىگارى، ئاسمان زېمىنلارنىڭ ياراتقۇچىسى، غەيبنى ۋە ھازىرنى بىلگۈچى بولغان الله! سەن بەندىلەرنىڭ ئىختىلاپلىشىپ قالغان نەرسىلىرىدە ھۆكۈم قىلغۇچىدۇرسەن. مېنى سېنىڭ رۇخسىتىڭ بىلەن ئىختىلاپلاردىن توغرا يولغا باشلىغىن، سەن خالىغان كىشىنى توغرا يولغا باشلايسەن».

* * * * * * *

وَلَقَدْ أَنزَلْنَآ إِلَيْكَ ءَايَٰتٍۭ بَيِّنَٰتٍ ۖ وَمَا يَكْفُرُ بِهَآ إِلَّا ٱلْفَٰسِقُونَ ﴿٩٩﴾ أَوَكُلَّمَا عَٰهَدُوا۟ عَهْدًا
نَّبَذَهُۥ فَرِيقٌ مِّنْهُم ۚ بَلْ أَكْثَرُهُمْ لَا يُؤْمِنُونَ ﴿١٠٠﴾ وَلَمَّا جَآءَهُمْ رَسُولٌ مِّنْ عِندِ ٱللَّهِ مُصَدِّقٌ لِّمَا

[1] سۈرە مەريەم 64 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە شۇئەرا 192 — 194 - ئايەتكىچە.
[3] سۈرە ھەج 74 - ئايەت.

مَعَهُمۡ نَبَذَ فَرِيقٞ مِّنَ ٱلَّذِينَ أُوتُواْ ٱلۡكِتَٰبَ كِتَٰبَ ٱللَّهِ وَرَآءَ ظُهُورِهِمۡ كَأَنَّهُمۡ لَا يَعۡلَمُونَ (١٠١)
وَٱتَّبَعُواْ مَا تَتۡلُواْ ٱلشَّيَٰطِينُ عَلَىٰ مُلۡكِ سُلَيۡمَٰنَۖ وَمَا كَفَرَ سُلَيۡمَٰنُ وَلَٰكِنَّ ٱلشَّيَٰطِينَ كَفَرُواْ
يُعَلِّمُونَ ٱلنَّاسَ ٱلسِّحۡرَ وَمَآ أُنزِلَ عَلَى ٱلۡمَلَكَيۡنِ بِبَابِلَ هَٰرُوتَ وَمَٰرُوتَۚ وَمَا يُعَلِّمَانِ مِنۡ أَحَدٍ
حَتَّىٰ يَقُولَآ إِنَّمَا نَحۡنُ فِتۡنَةٞ فَلَا تَكۡفُرۡۖ فَيَتَعَلَّمُونَ مِنۡهُمَا مَا يُفَرِّقُونَ بِهِۦ بَيۡنَ ٱلۡمَرۡءِ وَزَوۡجِهِۦۚ وَمَا
هُم بِضَآرِّينَ بِهِۦ مِنۡ أَحَدٍ إِلَّا بِإِذۡنِ ٱللَّهِۚ وَيَتَعَلَّمُونَ مَا يَضُرُّهُمۡ وَلَا يَنفَعُهُمۡۚ وَلَقَدۡ عَلِمُواْ لَمَنِ
ٱشۡتَرَىٰهُ مَا لَهُۥ فِي ٱلۡأٓخِرَةِ مِنۡ خَلَٰقٖۚ وَلَبِئۡسَ مَا شَرَوۡاْ بِهِۦٓ أَنفُسَهُمۡۚ لَوۡ كَانُواْ يَعۡلَمُونَ (١٠٢)
وَلَوۡ أَنَّهُمۡ ءَامَنُواْ وَٱتَّقَوۡاْ لَمَثُوبَةٞ مِّنۡ عِندِ ٱللَّهِ خَيۡرٞۖ لَّوۡ كَانُواْ يَعۡلَمُونَ (١٠٣)

***شەك - شۈبھىسىزكى، ساڭا بىز روشەن ئايەتلەرنى نازىل قىلدۇق، ئۇلارنى پەقەت توغرا يولدىن چىققانلارلا ئىنكار قىلىدۇ[99]. ھەر قاچان ئۇلار بىرەر ئەھدە تۈزۈشسە، بىر تۈركۈمى ئۇنى بۇزىدۇ، بەلكى ئۇلارنىڭ (يەنى يەھۇدىيلارنىڭ) تولىسى (تەۋراتقا) ئىمان ئېيتمايدۇ[100]. ئۇلارغا الله تەرىپىدىن قوللىرىدىكى كىتابنى تەستىقلايدىغان بىر پەيغەمبەر (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام) كەلسە، (ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىك دەلىللىرىنى) بىلمەيدىغاندەك، الله نىڭ كىتابىنى (يەنى تەۋراتنى) ئارقىسىغا چۆرۈۋېتىدۇ (يەنى تەۋراتنىڭ سۆزلىرىگە ئەمەل قىلمايدۇ)[101]. ئۇلار سۇلەيماننىڭ پادىشاھلىق زامانىدىكى شەيتانلارنىڭ (سېھىرگەرلىككە ئائىد) سۆزلىرىگە ئەگەشتى. سۇلەيمان (سېھىرگەر بولغىنى ۋە سېھىر ئۆگىنىش بىلەن) كاپىر بولغىنى يوق، لېكىن شەيتانلار كىشىلەرگە سېھىر ئۆگىتىپ كاپىر بولدى، ئۇلار بابىلدىكى ھارۇت - مارۇت دېيىلىدىغان ئىككى پەرىشتىگە نازىل قىلىنغان سېھىرنى ئۆگىنەتتى. (بۇ ئىككى پەرىشتە) بىز كىشىلەرنى سىنايمىز، كاپىر بولمىغىن، دېمىگىچە ھېچ كىشىگە سېھىر ئۆگەتمەيتتى. ئۇلار بۇ ئىككىسىدىن ئەر - خوتۇننى بىر - بىرىدىن ئايرىۋېتىدىغان نەرسىلەرنى (يەنى سېھىرگەرلىكنى) ئۆگىنەتتى. ئۇلار (سېھىر ئارقىلىق) الله نىڭ رۇخسىتىسىز ھېچ كىشىگە زىيان يەتكۈزەلمەيتتى. ھالبۇكى، ئۇلار ئۆزلىرىگە زىيىنى بار پايدىسى يوق نەرسىنى ئۆگىنەتتى. يەھۇدىيلار(تەۋراتنى تاشلاپ) سېھىرنى سېتىۋالغۇچىغا ئاخىرەتتە (الله نىڭ رەھمىتىدىن ۋە جەننەتتىن) ھېچ نېسىۋە يوق ئىكەنلىكىنى ئوبدان بىلەتتى، ئۇلار جانلىرىنىڭ بەدىلىگە سېتىۋالغان نەرسىسىنىڭ (يەنى ئۆزلىرى ئۈچۈن سېھىر ئۆگىنىشنى تاللىشىنىڭ) ئەجەبمۇ يامان ئىش ئىكەنلىكىنى كاشكى بىلسە ئىدى[102]. ئەگەر ئۇلار ئىمان كەلتۈرسە (سېھىرنى تاشلاپ) الله دىن قورقسا، (ئۇلار ئۈچۈن) الله نىڭ دەرگاھىدىكى ساۋاب ئەلۋەتتە ياخشى ئىدى، كاشكى ئۇلار بۇنى بىلسە ئىدى[103].***

## مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىنىڭ ئالامەتلىرى توغرىسىدا

﴿**شەك ـ شۈبھىسىزكى، ساڭا بىز روشەن ئايەتلەرنى نازىل قىلدۇق**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىمام ئەبۇجەئفەر ئىبنى جەرىر مۇنداق دەيدۇ: ئى مۇھەممەد بىز ساڭا سېنىڭ پەيغەمبەرلىكىڭنى بايان قىلىدىغان ئوچۇق ئالامەتلەرنى نازىل قىلدۇق.

ئالامەتلەر الله تائالانىڭ كىتابى (يەنى قۇرئان كەرىم) ئۆز ئىچىگە ئالغان يەھۇدىيلارنىڭ مەخپىي بىلىملىرى، مەخپىي خەۋەرلىرى، ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ ئىچىدىن بۇرۇن ئۆتكەنلەرنىڭ خەۋەرلىرى ئۇلارنىڭ كاتتىباشلىرى ۋە ئالىملىرىدىن باشقىسى بىلمەيدىغان، ئۇلارنىڭ كىتابلىرىدا بار بولغان چوڭ ـ چوڭ خەۋەرلەر ۋە ئۇلارنىڭ بۇرۇنقىلىرى ۋە كېيىنكىلىرى يەڭگۈشلىۋەتكەن تەۋراتنىڭ ھۆكۈملىرىدۇر.

الله تائالا ئۆزىنىڭ پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرگەن كىتابىدا (ھەممە ئىشلارنى ئۇنىڭغان بىلدۈردى). بۇنىڭدا (يەنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇشۇنداق كاتتا پاكىتلارنى ئېلىپ كېلىشى) دىلىدا ئازراق ئىنساپ بار ۋە ھەسەت ئۇنى ھالاكەتكە چاقىرمىغان كىشى ئۈچۈن ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىكىگە دالالەت قىلىدىغان ئوچۇق پاكىتلار بار. چۈنكى، ھەر قانداق بىر ئەقىل ئىگىسى ۋە ھېچقانداق بىر ئىنساندىن بىر نەرسە ئۆگەنمىگەن بىر ساۋاتسىز كىشى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن روشەن ئالامەتلەرنى ئېلىپ كەلسە ھېچقانداق شەك قىلمايلا ئۇنىڭ چوقۇم الله تائالا تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەر ئىكەنلىكىگە ئىشىنىدۇ.

﴿**شەك ـ شۈبھىسىزكى، ساڭا بىز روشەن ئايەتلەرنى نازىل قىلدۇق**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە زەھھاك، ئىبنى ئاباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، (الله تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا مۇنداق دەيدۇ): سەن ئۇنى (قۇرئاننى) ئۇلارغا ئوقۇپ بېرىسەن. ئۇلارغا ئەتىگىنى ۋە كەچلىرىدە ۋە ئۇنىڭ ئارىلىقلىرىدا خەۋەر بېرىسەن. سەن ئۇلارنىڭ نەزىرىدە كىتاب ئوقۇپ باقمىغان بىر ساۋاتسىزدۇرسەن، ئۇلارغا ئۇلارنىڭ كىتابىدىكى نەرسىنى توغرا ئۇسۇلدا بىلدۈرسەن، ئەگەر ئۇلار بۇنىڭ ھەممىسىنى بىلسە بۇنىڭدىن ئىبرەت ئالاتتى ۋە سېنىڭ پەيغەمبەرلىكىڭگە دالالەت قىلىدىغان ئوچۇق پاكىتلارنى كۆرۈۋالالايتتى.

## ۋەدىلەرگە خىلاپلىق قىلىش يەھۇدىيلارنىڭ بىردىن بىر ئادىتى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

مالىك ئىبنى سەيف مۇنداق دەيدۇ: مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولۇپ كەلگەندە (الله تائالا) ئۇلاردىن ئالغان ۋەدىنى ۋە ئۇلارغا (الله تائالا) ئۇلارغا بەرگەن ۋەدىنى ئۇلارغا ئەسلەتتى (ئۇلار) الله تائالا بىزگە مۇھەممەد توغرۇلۇق ھېچقانداق ۋەدە بەرمىدى ۋە بىزدىنمۇ ھېچقانداق ۋەدە ئالمىدى (دەيدۇ) ئاندىن الله تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: ﴿**ھەر قاچان ئۇلار بىرەر ئەھدە تۈزۈشسە، بىر تۈركۈمى ئۇنى بۇزىدۇ**﴾.

﴿**بەلكى ئۇلارنىڭ (يەنى يەھۇدىيلارنىڭ) تولىسى (تەۋراتقا) ئىمان ئېيتمايدۇ**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ھەسەنبەسرى مۇنداق دەيدۇ: ئۇلار يەر يۈزىدە قىلىشقانلىكى ئەھدىنى بۇزدى. (ئۇلارنىڭ ئادىتى) بۈگۈن ئەھدە قىلسا ئەتىسى بۇزۇشتۇر.

## يەھۇدىيلارنىڭ الله تائالانىڭ كىتابىنى تاشلىۋېتىپ سېھىرگە يۈزلەنگەنلىكى توغرىسىدا

﴿**ئۇلارغا الله تەرىپىدىن قوللىرىدىكى كىتابنى تەستىقلايدىغان بىر پەيغەمبەر (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام) كەلسە**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە سۇددى مۇنداق دەيدۇ: مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام

پەيغەمبەر بولۇپ كەلگەندە يەھۇدىيلار ئۇنىڭغا تەۋرات بىلەن قارشى تۇرۇپ ئۇنىڭ بىلەن جېدەللەشتى. قۇرئان بىلەن تەۋرات بىر يەردىن چىقىپ قالدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار تەۋراتنى تاشلاپ، ئاسىپنىڭ كىتابىنى، ھارۇت ۋە مارۇتنىڭ سېھرىنى (قولىغا) ئالدى. (بۇلار) قۇرئان بىلەن بىر يەردىن چىقمىدى.

﴿(ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىك دەلىللىرىنى) بىلمەيدىغاندەك، اللە نىڭ كىتابىنى (يەنى تەۋراتنى) ئارقىسىغا چۆرۈۋېتىدۇ (يەنى تەۋراتنىڭ سۆزلىرىگە ئەمەل قىلمايدۇ)﴾ قەتادە بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: ئۇلار بىلىملىك كىشىلەر ئىدى ۋەلېكىن ئۇلار بىلگەنلىرىدىن يۈز ئۆرۈپ ئۇنى يوشۇردى.

## سېھرنىڭ سۇلەيمان ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىسىدىن بۇرۇن بار ئىكەنلىكى توغرىسىدا

﴿ئۇلار سۇلەيماننىڭ پادىشاھلىق زامانىدىكى شەيتانلارنىڭ (سېھرىگەرلىككە ئائىد) سۆزلىرىگە ئەگەشتى﴾ سۇددى بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: شەيتانلار ئاسمانغا ئۆرلەپ چىقىپ سۆز تىڭشاش ئۈچۈن ئاسماننىڭ ئولتۇرغىلى بولىدىغان يەرلىرىدە ئولتۇرۇپ زېمىندا بولىدىغان بىر كىشىنىڭ ئۆلۈمى ياكى بىر غەيب ئىشنى، ياكى پەرىشتىلەرنىڭ باشقا ئىشلار ھەققىدە قىلىشقان پاراڭلىرىنى ئاڭلايدۇ. ئاندىن ئۇلار داخانلارنىڭ يېنىغا كېلىپ ئۇلارغا (شۇ ئىشلاردىن) خەۋەر بېرىدۇ. ئاندىن داخان، پالچىلار (شۇ ئىشلارنى) كىشىلەرگە سۆزلەپ بېرىدۇ. كىشىلەر (ئۇ ئىشلارنى) داخانلار دېگەندەك چىقىپ قالغانلىقىنى بىلىدۇ. پالچىلار شەيتانلارغا ئىشىنىپ بولغاندىن كېيىن ئۇلار پالچىلارنى يالغانچى قىلىشقا باشلايدۇ. ئۇلار ھەر بىر سۆزگە 70 يالغان سۆزنى قوشۇپ يەتكۈزىدۇ. كىشىلەر بۇ سۆز توغرىسىدا (شەيتانلارنىڭ غەيب ئىشلاردىن خەۋەر بېرىشى بىلەن) كىتاب يېزىشقا باشلايدۇ. ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ ئىچىدە جىن غەيبنى بىلىدىكەن، دېگەن سۆز تاراپ كېتىدۇ. سۇلەيمان ئەلەيھىسسالام كىشىلەرگە پەيغەمبەر بولۇپ كېلىدۇ. سۇلەيمان ئەلەيھىسسالام (شەيتان ھەققىدە) يېزىلغان كىتابلارنىڭ ھەممىسىنى يىغىپ بىر ساندۇققا سېلىپ ئۆزى ئولتۇرىدىغان ئورۇندۇقنىڭ تېگىگە كۆمۈپ قويىدۇ. شەيتانلارنىڭ ئىچىدىن بىرەرسى ئۇ يەرگە يېقىن بېرىپ قالسا (دەرھاللا) كۆيۈپ كېتىدۇ. سۇلەيمان ئەلەيھىسسالام مەن بىر كىشىنىڭ شەيتانلار غەيبنى بىلىدۇ، دېگەنلىكىنى ئاڭلاپ قالسام ئۇنىڭ گەدىنىگە ئۇرىمەن دەيتتى. سۇلەيمان ئەلەيھىسسالام ئۆلۈپ كەتكەندىن كېيىن ئۇنىڭ بۇ ئىشنى بىلىدىغان ئالىملارنىڭ ھەممىسى ئۆلۈپ تۈگەپ، ئۇلارنىڭ ئورۇنلىرىغا باشقىلار يېتىشىپ چىققاندا شەيتان بىر كىشىنىڭ سۈرىتىدە بولۇپ بىر تۈركۈم ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ يېنىغا كېلىپ ئۇلارغا: مەن سىلەرنى تۈگىمەيدىغان بىر بايلىق يېنىغا باشلاپ بارمايمۇ؟ دېدى. ئۇلار (ئۇنىڭغا) شۇنداق قىلغىن دېدى. شەيتان (ئۇلارغا) بىر ئورۇندۇقنىڭ تېگىنى كولايسىلەر، دېدى. ئاندىن ئۇ ئۇلار بىلەن بىللە بېرىپ ئورۇننى ئۇلارغا كۆرسىتىپ قويۇپ بىر چەتكە بېرىپ تۇردى. ئۇلار ئۇنىڭغا يېقىن كەلگىن، دېدى. ئۇ: ياق، دەپ ئۇنىمىدى. لېكىن ئۇ: مەن ھازىر سىلەرنىڭ قولۇڭلاردىكى ئادەم، سىلەر (ئۇ بايلىقنى) تاپالمىساڭلار مېنى ئۆلتۈرۈۋېتىڭلار، دېدى. ئاندىن ئۇلار كۆرسىتىپ بەرگەن ئورۇننى كولاپ كىتابلارنى تاپتى. شەيتان ئۇلارغا، سۇلەيمان ئىنسان، شەيتان ۋە ئۇچار ـ قۇشلارنى بۇ سېھىر بىلەن ئۆز ئىلكىدە تۇتۇپ تۇرغان، دەپ قويۇپ غايىب بولدى. شۇنىڭ بىلەن كىشىلەرنىڭ ئارىسىدا سۇلەيمان سېھىرگەر ئىكەن، دېگەن سۆز تاراپ كەتتى. ئىسرائىل ئەۋلادلىرى ئۇ كىتابلارنى يانلىرىدا ساقلىدى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولۇپ كەلگەندە ئۇلار ئۇ كىتاب

بىلەن (ئىچىدىكى نەرسىنى دەلىل قىلىپ) ئۇنىڭ بىلەن جىدەللەشتى. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿سۇلەيمان (سېھىرگەر بولغىنى ۋە سېھىر ئۆگەنگىنى بىلەن) كاپىر بولغىنى يوق﴾.

## ھارۇت ۋە مارۇتنىڭ قىسسىسى ۋە ئىككى پەرىشتە توغرىسىدا

﴿لېكىن شەيتانلار كىشىلەرگە سېھىر ئۆگىتىپ كاپىر بولدى، ئۇلار بابىلدىكى[1] ھارۇت ـ مارۇت دېيىلىدىغان ئىككى پەرىشتىگە نازىل قىلىنغان سېھىرنى ئۆگەتتى. (بۇ ئىككى پەرىشتە) بىز كىشىلەرنى سىنايمىز، كاپىر بولمىغىن، دېمىگىچە ھېچ كىشىگە سېھىر ئۆگەتمەيتتى. ئۇلار بۇ ئىككىسىدىن ئەر ـ خوتۇننى بىر ـ بىرىدىن ئايرىۋېتىدىغان نەرسىلەرنى (يەنى سېھىرگەرلىكنى) ئۆگىنەتتى﴾ بۇ ئايەتتە بايان قىلىنغان ئىككى پەرىشتە قايسى پەرىشتە ئىكەنلىكى ئۈستىدە ئالىملار ئىختىلاپلىشىپ قالدى. يەھۇدىيلار: بۇ ئىككى پەرىشتىنى جىبرىئىل بىلەن مىكائىل، دەپ گۇمان قىلىشاتتى. ئۇنىڭغا ئالىملار رەددىيە بېرىپ ئۇ ئىككى پەرىشتىنىڭ جىبرىئىل بىلەن مىكائىل ئەمەسلىكىنى پاكىت بىلەن ئىسپاتلاش ئۈچۈن ئايەتنىڭ مەنىسىنى ھەر خىل يوسۇندا ئىزاھلىدى. بۇ ئىزاھاتلارنىڭ ئىچىدىن توغرا دەپ قارالغانلىرىمۇ ۋە ئايەتنىڭ مەنىسىدىن بەك يىراقلىشىپ كەتتى، دەپ قارالغانلارمۇ بولدى. كۆپلىگەن سەلەپ ئالىملىرى ئۇلارنىڭ ئاسماندىن زېمىنغا چۈشكەن ئىككى پەرىشتە، دېگەن كۆز قاراشتا بىرلىككە كەلدى. بۇ ئىككى پەرىشتە چۈشۈپ (ئايەتتە دېيىلگەندەك) ئىشلارنى قىلدى. بۇنىڭ بىلەن پەرىشتىلەر گۇناھدىن خالى، ئۇلار ھېچقانداق گۇناھ ئۆتكۈزمەيدۇ دېگەن سۆزنى قانداق چۈشىنىش كېرەك؟ دېگەن سوئالغا جاۋاب شۇكى، ئىبلىس دېگەن شەيتانمۇ ئەسلىدە پەرىشتە ئىدى. الله تائالا ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ بۇيرۇقىغا بويسۇنماي پەرىشتىلەرنىڭ ئىچىدىن شەيتان بولۇشىنى بۇرۇن بىلگەندەك ئۇ ئىككى پەرىشتىنىڭ ئىشىنىمۇ الله تائالا بۇرۇن بىلگەن.

ئۇ ئىككى پەرىشتىنىڭ ھۆكمى، پەرىشتىلەرنىڭ ھەممىسى گۇناھتىن يىراق ھېچقانداق خاتالىق ئۆتكۈزمەيدۇ دېگەن ھۆكۈملىرىنىڭ سىرتىدا، يەنە كېلىپ ئۇ ئىككى پەرىشتىنىڭ قىلغان ئىشلىرى ئىبلىس شەيتاننىڭ قىلغان ئىشلىرىدىن يەڭگىل، شۇڭا ئۇ ئىككى پەرىشتىنىڭ قىلغان ئىشلىرى بىلەن پەرىشتىلەر خاتالىقتىن يىراق دېگەن سۆزنىڭ ئوتتۇرىسىدا ھېچقانداق زىددىيەت يوق.

## سېھىرنى ئۆگىنىش كۇپۇرلۇقنىڭ قاتارىدىن ئىكەنلىكى توغرىسىدا

﴿(بۇ ئىككى پەرىشتە) بىز كىشىلەرنى سىنايمىز، كاپىر بولمىغىن، دېمىگىچە ھېچ كىشىگە سېھىر ئۆگەتمەيتتى﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەبۇجەئفەر رازى ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۇ ئىككى پەرىشتىنىڭ قېشىغا سېھىرنى ئۆگىنىش ئۈچۈن بىر ئادەم كەلسە ئۇ ئىككى پەرىشتە ئۇنى ناھايىتى قاتتىق توسۇپ ئۇنىڭغا بىز (الله تائالا تەرىپىدىن كىشىلەرنى) سىناش ئۈچۈن چۈشۈرۈلدۇق، (شۇڭا) سەن (بۇنى ئۆگىنىش ئارقىلىق) كاپىر بولۇپ كەتمە دەپ نەسىھەت قىلىدۇ. چۈنكى، ئۇ ئىككى پەرىشتە ياخشىلىق بىلەن يامانلىقنى، كۇپۇر بىلەن ئىماننى ئېنىق بىلگەچكە سېھىرنى ئۆگىنىش شەكسىز كۇپۇرنىڭ قاتارىدىن ئىكەنلىكىنى تونۇپ يەتكەن ئىدى.

---

[1] بابىل ـ ئىراقتىكى قەدىكى بىر شەھەر.

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: ئۇ (يەنى سېھىرنى ئۆگەنمەكچى بولۇپ كەلگەن كىشى) ئۇ ئىككىسىنىڭ نەسىھىتىگە ئۇنىمىسا، ئۇنى پالانى بىر يەرگە بارغىن، دەپ بۇيرۇيتتى. ئۇلار بۇيرۇغان يەرگە بارغاندا شەيتاننى ئۆز كۆزى بىلەن كۆرەتتى. شەيتان ئۇنىڭغا سېھىرنى ئۆگىتەتتى. ئۇ سېھىرنى ئۆگەنگەندە ئۇنىڭدىن بىر خىل نۇر چىقىپ كېتەتتى. ئۇ نۇرنىڭ ئاسمانغا كۆتۈرۈلۈپ چىقىپ كەتكەنلىكىگە قاراپ (سېھىر ئۆگەنلىكىگە) ھەسرەتلىنىپ: ۋاي ئىسىت مەن نېمە ئىش قىلدىم؟ دەپ پۇشايمان قىلىپ كېتەتتى.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ھەسەنبەسرى مۇنداق دەيدۇ: الله تائالا كىشىلەرنى سىنايدىغان بۇ خىل سىناقنى كىشىلەرگە ئۆگىتىش ئۈچۈن (ئاسماندىن ئىككى پەرىشتە بىلەن) سېھىرنى چۈشۈردى. الله تائالا ئۇلاردىن بىز (الله تائالا تەرىپىدىن) ئىنسانلارنى سىناش ئۈچۈن (چۈشۈرۈلدۇق) سەن سېھىرنى (ئۆگىنىش ئارقىلىق) كاپىر بولۇپ كەتمە، دەپ (نەسىھەت) قىلمىغۇچە بىر كىشىگە سېھىرنى ئۆگەتمەسلىككە ۋەدە ئالدى.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە سۇددى مۇنداق دەيدۇ: ئۇ ئىككى پەرىشتىنىڭ يېنىغا سېھىر ئۆگىنىش ئۈچۈن بىرەر ئادەم كەلسە ئۇنىڭغا نەسىھەت قىلىپ سەن (بۇنى ئۆگىنىش ئارقىلىق) كاپىر بولۇپ كەتمە، بىز (الله تائالا تەرىپىدىن كىشىلەرنى) سىناش ئۈچۈن چۈشۈرۈلدۇق، دەيدۇ. ئۇ ئادەم ئۇلارنىڭ نەسىھىتىگە ئۇنىمىسا ئۇنىڭغا ئاۋۇ كۆلگە بېرىپ سىيگىن دەيدۇ. ئۇ كۆلگە بېرىپ سىيسە ئۇنىڭدىن (سىيگەن كىشىدىن) بىر نۇر چىقىپ ئاسمانغا ئۆرلەپ كېتىدۇ، چىقىپ كەتكەن نۇر ئۇنىڭ ئىمانى ئىدى. تۈتۈندەك بىر قارا نەرسە كېلىپ ئۇنىڭ قۇلاقلىرىغا ۋە كىرەلگىدەك يەرلىرىنىڭ ھەممىسىگە كىرىپ كەتتى. ئۇ قارا نەرسە الله تائالانىڭ غەزىپى ئىدى. كېيىن ئۇ ئادەم ئىككى پەرىشتىگە بولغان ئىشنى خەۋەر قىلسا ئۇنىڭغا سېھىرنى ئۆگىتىپ قويىدۇ.

بۇھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿(بۇ ئىككى پەرىشتە) **بىز كىشىلەرنى سىنايمىز، كاپىر بولمىغىن، دېمىگىچە ھېچ كىشىگە سېھىر ئۆگەتمەيتتى**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە سۇنەيد ئىبنى جۇرەيجنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: سېھىرگە پەقەت كاپىرلا جۈرئەت قىلالايدۇ. بۇ ئايەت سېھىرنى ئۆگەنگەن كىشىنىڭ كاپىر بولىدىغانلىقىغا دالالەت قىلىدۇ.

(پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام) ھەدىستە مۇنداق دېدۇ: «بىر كىشى پالچى ياكى سېھىرگەرنىڭ قېشىغا كېلىپ ئۇنىڭ دېگەن گېپىگە ئىشەنسە، الله تائالانىڭ پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلىنغان نەرسىگە (يەنى ئىسلام دىنىغا ۋە قۇرئانغا) كاپىر بولدى».

## سېھىرنىڭ ئىچىدە ئەر - خوتۇننى بىر ـ بىرىدىن ئايرىۋېتىدىغان سېھىرنىڭ بار ئىكەنلىكى توغرىسىدا

﴿**ئۇلار بۇ ئىككىسىدىن ئەر ـ خوتۇننى بىر ـ بىرىدىن ئايرىۋېتىدىغان نەرسىلەرنى (يەنى سېھىرگەرلىكنى) ئۆگىنەتتى**﴾ يەنى كىشىلەر ھاروت بىلەن ماروتنىڭ سېھىر بىلىملىرىدىن ۋە گۇناھ ھېسابلىنىدىغان نەرسىدىن يەنى ئەر ـ خوتۇنلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا شۇنداق كۈچلۈك مۇھەببەت بولسىمۇ ئۇلارنى بىر ـ بىرىدىن ئايرىۋېتەلەيدىغان سېھىرنى ئۆگىنىدۇ. ئەر ـ خوتۇنلارنى بىر ـ بىرىدىن ئايرىۋېتىش ھەدىستە كەلگەندەك شەيتانلارنىڭ ئىشىدۇر.

ئىمام مۇسلىم جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئىبلىس تەختىنى سۇنىڭ ئۈستىگە قويۇپ ئولتۇرۇپ، ئاندىن كىشىلەر ئارىسىغا لەشكەرلىرىنى تارقىتىدۇ. لەشكەرلەرنىڭ ئىچىدىن قايسىسى ئەڭ چوڭ بۇزغۇنچىلىق قىلغان بولسا، ئۇ شەيتانغا ئەڭ يېقىن ھېسابلىنىدۇ. (ئۇ لەشكەرلەردىن) بىرى كېلىپ ئىبلىسقا مەن پالانچىنى مۇنداق ـ مۇنداق دېمىگۈچە (يەنى شېرىك سۆزلەرنى قىلمىغۇچە) ئۇنى قويۇۋەتمىدىم دېسە، ئىبلىس (ئۇنىڭغا): ياق (يەنى ئۇنىڭ قىلغان ئىشىنى كىچىك ساناپ) الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، سەن ھېچقانداق ئىش قىلالماپسەن، دەيدۇ. لەشكەرلەرنىڭ ئىچىدىن بىرى كېلىپ (ئۇنىڭغا): مەن (پالانى) بىلەن ئايالىنى بىر ـ بىرىدىن ئايرىۋەتمىگۈچە قويۇۋەتمىدىم، دەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن (ئىبلىس) ئۇنى ئۆزىنىڭ يېقىنلىرىدىن قىلىپ: سەن كارامەت يارامىلىق، دەيدۇ».

ئەر ـ خوتۇننى بىر ـ بىرىدىن ئايرىۋېتىشنىڭ ئۇسۇلى بىرىنىڭ ئەخلاقىنى ياكى چىرايىنى سېھىر ئارقىلىق يەنە بىرىگە سەت كۆرسىتىش. ئاردا ھەسەت قوزغاش، يامان كۆرۈش ھېسياتى پەيدا قىلىش ياكى شۇلارغا ئوخشاپ كېتىدىغان (ئەر ـ خوتۇننىڭ ئايرىلىپ كېتىشىگە سەۋەب بولىدىغان) ئىشلاردىن ئىبارەتتۇر.

## الله تائالانىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشىنىڭ ھەممىدىن ئۈستۈن تۇرىدىغانلىقى توغرىسىدا

﴿**ئۇلار (سېھىر ئارقىلىق) الله نىڭ رۇخسىتىسىز ھېچ كىشىگە زىيان يەتكۈزەلمەيتتى**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە سۇفيان سەۋرى مۇنداق دەيدۇ: الله تائالانىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشى بىلەن زىيان يەتكۈزىدۇ. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ھەسەنبەسرى مۇنداق دەيدۇ: ئۇلار پەقەت الله تائالا خالىغان كىشىگە زىيان يەتكۈزىدۇ، الله تائالا بىر كىشىگە ئۇلارنىڭ زىيان يەتكۈزۈشىنى خالىمىسا (ئۇلارنى زىيان يەتكۈزۈشكە) قادىر قىلىپ قويمايدۇ. ئۇلار الله تائالانىڭ رۇخسىتىسىز بىر كىشىگە زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ.

﴿**ئۇلار ئۆزلىرىگە زىيىنى بار پايدىسى يوق نەرسىنى ئۆگىنەتتى**﴾ يەنى ئۇلار دىنىدا ئۇلارغا زىيان يەتكۈزىدىغان نەرسىنى ئۆگىنىدۇ. ئۇ سېھىرنىڭ ئېلىپ كەلگەن زىيىنى پايدىسىدىن كۆپتۇر.

﴿**يەھۇدىيلار(تەۋراتنى تاشلاپ) سېھىرنى سېتىۋالغۇچىغا ئاخىرەتتە (الله نىڭ رەھمىتىدىن ۋە جەننىتىدىن) ھېچ نېسىۋە يوق ئىكەنلىكىنى ئوبدان بىلەتتى**﴾ يەنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىشنىڭ ئورنىغا سېھىرنى تاللىۋالغان يەھۇدىيلار، ئۆزلىرىنىڭ شۇ ئىشلىرىنى قىلغان (يەنى سېھىرنى ئۆگەنگەن) كىشىلەر ئۈچۈن ئاخىرەتتە ھېچقانداق نېسىۋە يوقلۇقىنى بىلىدۇ.

﴿**ئۇلار جانلىرىنىڭ بەدىلىگە سېتىۋالغان نەرسىسىنىڭ (يەنى ئۆزلىرى ئۈچۈن سېھىر ئۆگىنىشنى تاللىشىنىڭ) ئەجەبمۇ يامان ئىش ئىكەنلىكىنى كاشكى بىلسە ئىدى**﴾ يەنى ئۇلارنىڭ (الله تائالاغا) ئىمان كەلتۈرۈش ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىشنىڭ ئورنىغا سېھىرنى تاللىشى بەكمۇ يامان ئىشتۇر.

﴿**ئەگەر ئۇلار ئىمان كەلتۈرسە (سېھىرنى تاشلاپ) الله دىن قورقسا، (ئۇلار ئۈچۈن) الله نىڭ دەرگاھىدىكى ساۋاب ئەلۋەتتە ياخشى ئىدى، كاشكى ئۇلار بۇنى بىلسە ئىدى**﴾ يەنى ئۇلار الله تائالا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىمان كەلتۈرۈپ، ھارام ئىشلاردىن ساقلانسا الله تائالانىڭ ئۇلارغا بېرىدىغان ساۋابى ئۇلارنىڭ ياخشىلىقنى ئۈمىد قىلىپ ئۆزى تاللىۋالغان نەرسىسىدىن ياخشىدۇر. الله تائالا بۇ

ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئىلىملىك كىشىلەر: «ۋاي سىلەرگە! ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەلنى قىلغان كىشىگە الله نىڭ ساۋابى ياخشىدۇر. ئۇ ساۋاب پەقەت سەۋر قىلغۇچىلارغىلا بېرىلىدۇ» دېدى﴾[1].

* * * * * * *

يَـٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُواْ لَا تَقُولُواْ رَٰعِنَا وَقُولُواْ ٱنظُرْنَا وَٱسْمَعُواْ ۗ وَلِلْكَـٰفِرِينَ عَذَابٌ أَلِيمٌ ﴿١٠٤﴾ مَّا يَوَدُّ ٱلَّذِينَ كَفَرُواْ مِنْ أَهْلِ ٱلْكِتَـٰبِ وَلَا ٱلْمُشْرِكِينَ أَن يُنَزَّلَ عَلَيْكُم مِّنْ خَيْرٍ مِّن رَّبِّكُمْ ۗ وَٱللَّهُ يَخْتَصُّ بِرَحْمَتِهِۦ مَن يَشَآءُ ۚ وَٱللَّهُ ذُو ٱلْفَضْلِ ٱلْعَظِيمِ ﴿١٠٥﴾

***ئى مۆمىنلەر! (پەيغەمبەرگە) رائىنا دەپ خىتاب قىلماي، ئۇنزۇرنا دەپ خىتاب قىلىڭلار، (سۆزىگە) قۇلاق سېلىڭلار، كاپىرلار قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ﴿104﴾. ئەھلى كىتاب ۋە مۇشرىكلاردىن بولغان كاپىرلار پەرۋەردىگارىڭلار تەرىپىدىن سىلەرگە بىرەر ياخشىلىقنىڭ چۈشۈشىنى ياقتۇرمايدۇ، الله ئۆزىنىڭ خالىغان بەندىسىگە پەيغەمبەرلىكنى خاس قىلىدۇ، الله چوڭ پەزىل ئىگىسىدۇر﴿105﴾.***

## سۆز قىلىشتىكى ئەدەب توغرىسىدا

الله تائالا مۆمىنلەرنى ئۆزلىرىنىڭ گەپ - سۆزلىرىدە ۋە ئىش ـ ھەرىكەتلىرىدە كاپىرلارغا ئوخشاپ قېلىشتىن توستى. چۈنكى، يەھۇدىيلار بىر سۆز قىلماقچى بولسا، ئۇ سۆزنىڭ ئاڭلىنىشتا مەنىسى توغرا، لېكىن يوشۇرۇن يامان مەنىنى ئىپادىلەپ بېرىدىغان ئىككى بىسلىق سۆزلەرنى تاللايتتى. مەسىلەن ئۇلار: بىزگە قۇلاق سال دېمەكچى بولسا (رائىنا) دېگەن سۆزنى دەيتتى. بۇ سۆز يەھۇدىيلارنىڭ تىلىدا بىر - بىرىنى تىللىغاندا ئىشلىتىلىدىغان سۆزدۇر.

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿يەھۇدىيلارنىڭ ئىچىدە كىتابنىڭ (يەنى تەۋراتنىڭ) سۆزلىرىنى ئۆزگەرتىۋېتىدىغانلارمۇ بار، ئۇلار: «بىز (سۆزۈڭنى) ئاڭلىدۇق، (ئەمرىڭگە) بويسۇنمىدۇق، بىزگە قۇلاق سال، بىز ساڭا قۇلاق سالمايمىز» دەيدۇ، دىنغا تەنە قىلىش يۈزىسىدىن، رائىنا دېگەن سۆزنى تىللىرىنى ئەگرى قىلىپ ئېيتىدۇ. ئەگەر ئۇلار (يۇقىرىقى سۆزلەرنىڭ ئورنىغا) ئاڭلىدۇق ۋە بويسۇندۇق، قۇلاق سال، ئۇنزۇرنا دېسە، ئۇلار ئۇچۇن (الله نىڭ دەرگاھىدا) تېخىمۇ ياخشى، تېخىمۇ توغرا بولاتتى، لېكىن كۇفرى سەۋەبلىك الله ئۇلارنى رەھمىتىدىن يىراق قىلدى. ئۇلارنىڭ ئازغىنىسىدىن باشقىسى ئىمان ئېيتمايدۇ﴾[2].

شۇنىڭدەك ھەدىستە مۇنداق دەپ كەلدى: «ئۇلار سالام قىلغاندا "ئەسسامە ئەلەيكۇم" يەنى سىلەرگە ئۆلۈم بولسۇن، دەيتتى. شۇڭا بىز ئۇنىڭغا "ۋەئەلەيكۇم" يەنى سىلەرگىمۇ شۇنداق بولسۇن دېگەن سۆز بىلەن جاۋاب قايتۇرۇشقا بۇيرۇلدۇق، ئۇلارنىڭ بىزگە قىلغان بەددۇئاسى ئىجابەت بولمايدۇ. بىزنىڭ ئۇلارغا قارشى قىلغان دۇئايىمىز ئىجابەت بولىدۇ».

الله تائالا مۆمىنلەرنى سۆز ۋە ئىش ـ ھەرىكەتلىرىدە كاپىرلارغا ئوخشاپ قېلىشتىن توسۇپ مۇنداق دەيدۇ: **﴿ئى مۆمىنلەر! (پەيغەمبەرگە) رائىنا دەپ خىتاب قىلماي، ئۇنزۇرنا دەپ خىتاب قىلىڭلار، (سۆزىگە) قۇلاق سېلىڭلار، كاپىرلار قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ﴾.**

[1] سۈرە قەسەس 80 ـ ئايەت.
[2] سۈرە نىسا 46 ـ ئايەت.

ئىمام ئەھمەد ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «اللہ تائالاغا ھېچقانداق شېرىك كەلتۈرۈلمەي ئىبادەت قىلىنىشى ئۈچۈن قىيامەت بولۇشنىڭ ئالدىدا[1] قىلىچ بىلەن ئەۋەتىلدىم. مېنىڭ رىزقىم نەيزەمنىڭ سايىسى ئاستىدا قىلىندى. خارلىق ۋە پەسلىك مېنىڭ بۇيرۇقۇمغا خىلاپلىق قىلغان كىشىگە بولىدۇ. بىر كىشى باشقا بىر مىللەتكە ئوخشىۋالسا ئۇ ئۇلارنىڭ قاتارىدىن ھېسابلىنىدۇ». بۇ ھەدىستە مۆمىنلەرنىڭ سۆز ـ ھەرىكەتلىرىدە، ئىش ـ پائالىيەتلىرىدە، كىيىم ـ كېچەك ۋە بايراملىرىدا، ئىبادەتلىرىدە ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ئىسلام دىنىدا چەكلەنمىگەن ھەر قانداق ئىشلاردا كاپىرلارغا ئوخشىۋېلىشتىن قاتتىق توسالغانلىقىغا ئېنىق دەلىل ـ پاكىت باردۇر.

## كاپىرلارنىڭ ۋە ئەھلى كىتابلارنىڭ مۇسۇلمانلارنى قاتتىق يامان كۆرىدىغانلىقى توغرىسىدا

**﴿ئەھلى كىتاب ۋە مۇشرىكلاردىن بولغان كاپىرلار پەرۋەردىگارىڭلار تەرىپىدىن سىلەرگە بىرەر ياخشىلىقنىڭ چۈشۈشىنى ياقتۇرمايدۇ﴾** اللہ تائالا بۇ ئايەتتە مۇسۇلمانلار بىلەن كاپىرلارنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى مېھرى مۇھەببەتنى ئۈزۈۋېتىش ئۈچۈن، مۇسۇلمانلارنى ئۇلارغا ئوخشىۋېلىشتىن ئاگاھلاندۇرۇپ، مۇشرىك ۋە ئەھلى كىتاب كاپىرلىرىنىڭ (مۇسۇلمانلاغا بولغان) قاتتىق ئۆچمەنلىكىنى بايان قىلىدۇ.

اللہ مۆمىنلەرگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئارقىلىق ھەرجەھەتتىن مۇكەممەل بولغان شەرىئەتنى بەلگىلەپ بېرىشتەك نېمەتنى ئەسلىتىپ مۇنداق دەيدۇ: **﴿اللہ ئۆزىنىڭ خالىغان بەندىسىگە پەيغەمبەرلىكنى خاس قىلىدۇ، اللہ چوڭ پەزىل ئىگىسىدۇر﴾**.

* * * * * * *

۞ مَا نَنسَخْ مِنْ ءَايَةٍ أَوْ نُنسِهَا نَأْتِ بِخَيْرٍ مِّنْهَآ أَوْ مِثْلِهَآ ۗ أَلَمْ تَعْلَمْ أَنَّ ٱللَّهَ عَلَىٰ كُلِّ شَىْءٍ قَدِيرٌ
﴿١٠٦﴾ أَلَمْ تَعْلَمْ أَنَّ ٱللَّهَ لَهُۥ مُلْكُ ٱلسَّمَٰوَٰتِ وَٱلْأَرْضِ ۗ وَمَا لَكُم مِّن دُونِ ٱللَّهِ مِن وَلِىٍّ وَلَا
نَصِيرٍ ﴿١٠٧﴾

*قانداقلا بىر ئايەتنى ئەمەلدىن قالدۇرساق ياكى ئۇنتۇلدۇرساق، (ئورنىغا) ئۇنىڭدىن ئارتۇق ياكى شۇنىڭغا ئوخشاش بىر ئايەتنى كەلتۈرىمىز. اللہ نىڭ ھەر نەرسىگە قادىر ئىكەنلىكىنى بىلمەمسەن؟ ﴿106﴾. ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ پادىشاھلىقى اللہ غا مەنسۇپ ئىكەنلىكىنى بىلمەمسەن؟ سىلەرگە اللہ دىن باشقا ھېچقانداق دوست ۋە مەدەتكار يوقتۇر ﴿107﴾.*

## نەسخ ۋە ئۇنىڭ مەنىسى توغرىسىدا

نەسخ دېگەن سۆز بىر ئايەتنىڭ ئوقۇلۇشىنىڭ شۇ پېتى قېلىپ ئۇنىڭ ھۆكمىنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرۇلغانلىقىنى ياكى ھۆكمى شۇ پېتى قېلىپ ئوقۇلۇشىنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرۇلغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ.

[1] بۇ يەردە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام باشقا پەيغەمبەرلەرگە نىسبەتەن قىيامەت كۈنىگە ئەڭ يېقىن زاماندا پەيغەمبەر بولۇپ كەلگەچكە ئۆزى ياشاۋاتقان دەۋرىدىن قىيامەت كۈنىگىچە بولغان ئارىلىقنى "قىيامەت بولۇشنىڭ ئالدىدا" دەپ ئىپادىلىگەن.

ئىبنى جەرىر مۇنداق دەيدۇ: «نەسخ دېگەن ھالالنى ھارامغا، ھارامنى ھالالغا، يول قويۇلغان نەرسىنى توسالغان نەرسىگە، توسالغان نەرسىنى يول قويۇلغان نەرسىگە ئۆزگەرتكەنلىكنى بىلدۈرىدۇ. نەسخ قۇرئاننىڭ ئىچىدىكى بىر نەرسىگە بۇيرۇيدىغان ياكى ئۇنىڭدىن توسىدىغان ئايەتلەردىلا بولىدۇ. ئەمما قۇرئاندىكى تارىخىي رىۋايەتلەردە ۋە خەۋەرلەردە نەسخ بولمايدۇ».

﴿قانداقلا بىر ئايەتنى ئەمەلدىن قالدۇرساق ياكى ئۇنتۇلدۇرساق﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئابدۇرازاق قەتادىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: اللّٰه تائالا خالىغان نەرسىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئۇنتۇلدۇرىدۇ ۋە خالىغان نەرسىنىڭ (ھۆكمىنى) بەڭگۈشلەيدۇ.

﴿(ئورنىغا) ئۇنىڭدىن ئارتۇق ياكى شۇنىڭغا ئوخشاش بىر ئايەتنى كەلتۈرىمىز﴾ يەنى ئىبادەت قىلىشقا لايىق بولغانلارنىڭ مەنپەئىتىگە مۇناسىپ كېلىدىغان ھۆكۈملەرنى كەلتۈرىدۇ.

سۇددى بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى: بىز بىكار قىلىۋەتكەن ياكى ئەمەلدىن قالدۇرغان ھۆكۈمنىڭ ئورنىغا ئۇنىڭدىن ياخشىسىنى ياكى ئۇنىڭ ئوخشىشىنى كەلتۈرىمىز، دېگەنلىكتۇر دېدى.

## ئەمەلدىن قالدۇرۇشنىڭ دۇرۇسلىقى ۋە يەھۇدىيلارنىڭ ”ئۇنداق قىلىش مۇمكىن ئەمەس“ دەپ قىلغان دەۋاسىغا رەددىيە بېرىش توغرىسىدا

﴿ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ پادىشاھلىقى اللّٰه غا مەنسۇپ ئىكەنلىكىنى بىلمەمسەن؟ سىلەرگە اللّٰه دىن باشقا ھېچقانداق دوست ۋە مەدەتكار يوقتۇر﴾ اللّٰه تائالا بۇ ئايەتتە ئۆزى ياراتقان مەخلۇقاتلارنىڭ ئۈستىدە ئۆزىنىڭ ھاكىم ۋە ئۇلار ئۈستىدە ئۆزى خالىغان بويىچە ھۆكۈم يۈرگۈزىدىغانلىقىنى، ئۇلارنى يارىتىش ۋە خالىغان نەرسىگە بۇيرۇشنىڭ ئۆزىگە خاس ئىكەنلىكىنى بەندىلىرىگە بىلدۈردى. ئۇلارنى ئۆزى خالىغان ھالەت بويىچە ياراتتى. خالىغان كىشىنى بەختلىك قىلىدۇ ۋە خالىغان كىشىنى بەختسىز قىلىدۇ. خالىغان كىشىنى ساغلام ۋە خالىغان كىشىنى كېسەلچان قىلىدۇ. خالىغان كىشىنى (قىلغان ئىشلىرىدا) غەلىبە قازاندۇرىدۇ ۋە خالىغان كىشىنى مەغلۇبىيەتكە ئۇچرىتىدۇ. شۇنىڭدەك بەندىلەرنىڭ ئىچىدە ئۆزى خالىغان نەرسىسى بىلەن ھۆكۈم قىلىدۇ. خالىغان نەرسىنى ھالال ۋە خالىغان نەرسىنى ھارام قىلىدۇ. خالىغان نەرسىگە يول قويۇپ خالىغان نەرسىنى چەكلەيدۇ. ئۇ ئۆزى خالىغان نەرسىسى بىلەن ھۆكۈم قىلغۇچىدۇر. ئۇنىڭ قىلغان ھۆكمىگە ھېچكىم قارشى تۇرالمايدۇ. ئۇ نېمە ئىش قىلسا، ئۇنىڭدىن سوراق سورالمايدۇ. سوراق سورىلىدىغىنى بەندىلەردۇر. ئۇ ھۆكۈمنى ئۆزگەرتىشى ئارقىلىق بەندىلەرنىڭ پەيغەمبەرگە بولغان بويسۇنۇشىنى سىنايدۇ. ئۇ كىشىلەرنى پايدىلىق ئىشلارغا بۇيرۇپ، زىيانلىق ئىشلاردىن توسىدۇ.

بويسۇنۇش دېگەن، ئۇنىڭ بۇيرۇغان ئىشلىرىنى قىلىش، پەيغەمبەرلەر يەتكۈزگەن نەرسىلەرگە ئىشىنىش، توسقان ئىشلاردىن يېنىشتۇر. (يۇقىرىدىكى) ھەققەت يەھۇدىيلارنىڭ قىلغان كۇپۇرلۇقىغا ۋە ئۇلارنىڭ ھۆكۈمنىڭ ئۆزگىرىشى مۇمكىن ئەمەس دەيدىغان دەۋاسىدا كەلتۈرگەن شەك ـ شۈبھىلىرىگە بېرىلگەن ئوچۇق رەددىيەدۇر. (ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ھۆكۈمنىڭ ئۆزگىرىشى مۇمكىن ئەمەس دەپ قىلغان دەۋاسىدا) بەزىلىرى بىلمىسىزلىك ۋە كۇپۇرلۇق يۈزىسىدىن ئەقىلگە تايىنىپ گۇمان قىلىدۇ. ياكى بەزىلىرى توقۇپ چىققان ئۇچۇرغا تايىنىدۇ.

ئىمام ئەبۇجەئفەر ئىبنى جەرىر بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى: ئى مۇھەممەد! ئاسمان ـ زېمىننىڭ ئىگىدارچىلىقى مېنىڭدىلا ئىكەنلىكىنى بىلمەمسەن؟ مەن ئاسمان ـ زېمىندا ۋە ئۇنىڭ ئىچىدىكى

نەرسىلەردە خالىغىنىمچە ھۆكۈم قىلىمەن. ئۇ ئىككىسىدە ۋە ئۇنىڭ ئىچىدىكى نەرسىلەر ئۈستىدە خالىغىنىمنى بۇيرۇيمەن ۋە خالىغىنىمدىن توسۇيمەن ۋە مەن بەندىلىرىمنىڭ ئۈستىدە يۈرگۈزىۋاتقان ھۆكۈملەردىن خالىغان ۋاقىتتا خالىغىنىمنى ئۆزگەرتىپ خالىغىنىمنى ئۇنىڭ ئورنىغا قويىمەن. ئاسمان ـ زېمىندا خالىغان نەرسىنى يېزىتىمەن، دېگەنلىك بولىدۇ، دېدى.

ئاندىن ئەبۇجەئفەر مۇنداق دەيدۇ: بۇ ئايەت تەۋراتنىڭ (بەزى) ھۆكۈملىرىنىڭ ئەمەلدىن قالغانلىقى ئىنكار قىلغان، ئىسا ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام (الله تائالا تەرىپىدىن ئېلىپ كەلگەن دىنلار تەۋراتنىڭ بەزى ھۆكۈملىرىنى ئۆزگەرتىپ كەلگەنلىكى ئۈچۈن)، ئۇلارنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى ئېتىراپ قىلمىغان يەھۇدىيلارنى يالغانچىغا چىقاردى. ئاندىن الله تائالا يەھۇدىيلارغا ئاسمان ـ زېمىننىڭ ئىگىدارچىلىقى ئۆزىگە خاس ئىكەنلىكىنى ئۇقتۇردى. پۈتۈن كىشىلەر ئۇنىڭ قول ئاستىدا ئىكەنلىكىنى، ئۇلارنىڭ الله تائالاغا مۇتلەق بويسۇنۇشى لازىملىقىنى، ئۇ ئۇلارنى خالىغان نەرسىگە بۇيرۇيدىغانلىقىنى ۋە خالىغان نەرسىدىن توسىدىغانلىقىنى، خالىغان نەرسىنى ئۆزگەرتىپ، خالىغان نەرسىنى قويۇپ قويىدىغانلىقىنى بىلدۈردى.

ھۆكۈمنىڭ ئەمەلدىن قېلىشى توغرىسىدا يەھۇدىيلارنىڭ ئىنكار قىلىشىغا ئۇلار ئۈچۈن الله تائالا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىرىگە) بولغان كۆپۈرلىقى ۋە ئۇلارغا قارشى تۇرۇش ئادىتىدۇر. ئەقىل بىلەن ئويلىساقمۇ الله تائالانىڭ ھۆكۈملىرىدە ئەمەلدىن قېلىش بولىدىغانلىقى مۇمكىندۇر. چۈنكى، الله تائالا خالىغان ئىشىدا قىلغاندەك خالىغان نەرسىسى بىلەن ھۆكۈم قىلىدۇ.

نەسىخنىڭ بولۇشى بۇرۇنقى شەرىئەتتە بولۇپ ئۆتكەن. مەسىلەن: الله تائالا ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ قىزلىرىنى ئۇنىڭ ئوغۇللىرىغا ئېلىپ بېرىشنى (بىر تۇغقاننىڭ توي قىلىشىنى) ھالال قىلغان، كېيىن ئۇنى چەكلەپ ھارام قىلدى. نۇھ ئەلەيھىسسالام كېمىدىن چۈشكەندىن كېيىن ھەممە ھايۋانلارنى يېيىشنى ھالال قىلغان، كېيىن ئۇنىڭ بەزىسىنى چەكلىدى. يەئقۇب ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ بالىلىرىغا ئاچا ـ سىڭىلنى بىر ۋاقىتتا نىكاھىغا ئېلىشنى دۇرۇس قىلغان، كېيىن ئۇنى تەۋراتتا ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى (كىتابلار) ئېلىپ كەلگەن شەرىئەتتە (يەنى مۇسا، ئىسا ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام قاتارلىقلارنىڭ شەرىئىتىدە) ھارام قىلىپ چەكلىدى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بالىسىنى بوغۇزلاشقا بۇيرۇلغان ئىدى. ئۇنى ئورۇنلاشتىن بۇرۇن ئۇ بۇيرۇقنى ئۆزگەرتىۋەتتى. ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ ئىچىدىن مۇزايىغا ئىبادەت قىلمىغانلارنى موزايىغا ئىبادەت قىلغانلارنى ئۆلتۈرۈشكە بۇيرۇغان، كېيىن ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئۆلتۈرۈلۈپ تۈگەپ كەتمىسۇن دەپ ئۇ بۇيرۇقنى ئەمەلدىن قالدۇردى. يەھۇدىيلار بۇلارنىڭ ھەممىسىنى بىلىدۇ ۋە بىلىپ تۇرۇپ ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرۈيدۇ. يەھۇدىيلارنىڭ بۇ ئىسپاتلارغا بەرگەن ئاغزاكى جاۋابى بۇ ھۆكۈمنىڭ ھەقىقىتىنى ئۆزگەرتىۋېتەلمەيدۇ.

بۇنىڭ يەنە بىر مىسالى: يەھۇدىيلارنىڭ كىتابلىرىدا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەر بولۇپ كېلىشىنىڭ خۇش ـ بېشارىتى ۋە ئۇنىڭغا ئەگىشىشكە بۇيرۇلغانلىقى ھەممىگە مەلۇم. مەيلى بۇرۇنقى شەرىئەتلەرگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولۇپ ئەۋەتىلگىچىلا ئەمەل قىلىنىدۇ، بۇ چاغدا ئۇ شەرتلەرنىڭ ئەمەلدىن قالغانلىقى نەسخ دەپ ئاتالمايدۇ، دېسەكمۇ ياكى ئۇ شەرىئەتلەرگە ئەمەل قىلىنىۋېرىدۇ دېسەكمۇ ياكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتى ئۇنى ئەمەلدىن قالدۇرىۋېرىدۇ دېسەكمۇ قانداقلىكى بولمىسۇن يەھۇدىيلارنىڭ كىتابىدىكى بۇيرۇق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىشنىڭ ۋاجىب ئىكەنلىكىنى ۋە بىر ئىشنىڭ قوبۇل قىلىنىشى ئۈچۈن پەيغەمبەر

ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىگە ئۇيغۇن كېلىشىنىڭ شەرت ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ. چۈنكى، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام اللّٰه تائالانىڭ ئاخىرقى كىتابى بولغان قۇرئان كەرىمنى ئېلىپ كەلدى.

اللّٰه تائالا بۇ يەردە ھۆكۈمنىڭ ئەمەلدىن قېلىشىنىڭ دۇرۇسلىقىنى بايان قىلىپ ۋە يەھۇدىيلارغا رەددىيە بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**اللّٰه نىڭ ھەر نەرسىگە قادىر ئىكەنلىكىنى بىلمەمسەن؟**﴾، ﴿**ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ پادىشاھلىقى اللّٰه غا مەنسۇپ ئىكەنلىكىنى بىلمەمسەن؟**﴾ خۇددى ئاسمان ـ زېمىننىڭ ئىگىدارچىلىقى اللّٰه تائالاغا مەنسۇپ بولغىنىدەك ھۆكۈم قىلىشمۇ اللّٰه تائالاغا مەنسۇپتۇر. ئۇ خالىغان نەرسىسى بىلەن ھۆكۈم قىلغۇچىدۇر.

اللّٰه تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿يارىتىش ۋە ئەمر قىلىش (يەنى كائىناتنى تەسەررۇپ قىلىش) راستىنلا اللّٰه نىڭ ئىلكىدىدۇر﴾[1] مۇسۇلمانلارنىڭ ھەممىسى اللّٰه تائالانىڭ ھۆكۈملىرىدە نەسخنىڭ بولىدىغانلىقىدا بىرلىككە كەلدى. چۈنكى، بۇنىڭدىمۇ اللّٰه تائالانىڭ بىر ھېكمىتى بار.

* * * * * * *

أَمۡ تُرِيدُونَ أَن تَسۡـَٔلُواْ رَسُولَكُمۡ كَمَا سُئِلَ مُوسَىٰ مِن قَبۡلُۗ وَمَن يَتَبَدَّلِ ٱلۡكُفۡرَ بِٱلۡإِيمَٰنِ فَقَدۡ ضَلَّ سَوَآءَ ٱلسَّبِيلِ ﴿١٠٨﴾

***ئۇلار (يەنى يەھۇدىيلار) ئىلگىرى مۇسادىن سوئال سورىغاندەك، سىلەرمۇ پەيغەمبىرىڭلاردىن سوئال سورىماقچى بولامسىلەر؟ كىمكى ئىماننى كۇفرىغا تېگىشسە، ئۇ ھەقىقەتەن توغرا يولدىن ئازغان بولىدۇ***﴿108﴾.

## كۆپ سوئال سوراشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

اللّٰه تائالا بۇ ئايەتتە مۆمىنلەرنى تېخى بولمىغان ئىشلار توغرىسىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن كۆپ سوئال سوراشتىن توستى. اللّٰه تائالا بۇ ھەقتە يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئى مۆمىنلەر! ئەگەر سىلەرگە ئاشكارا قىلىنسا سىلەرنى بىئارام قىلىپ قويىدىغان نەرسىلەر توغرۇلۇق (پەيغەمبەردىن) سورىماڭلار﴾[2] يەنى بىر ئىش بولۇپ بولغاندىن كېيىن ئۇنىڭ جەريانىنى سورىساڭلار بولىدۇ. ئۇ ئىش بولۇشتىن بۇرۇن ئۇ توغرىسىدا سوئال سورىماڭلار، ئۇنى سورىغانلىقىڭلارنىڭ سەۋەبى بىلەن بەزى ئىشلار (ئەسلى ھارام بولمىسىمۇ) ھارام بولۇپ چەكلىنىپ قېلىنىشى مۇمكىن.

شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەدىستە مۇنداق دەيدۇ: « مۇسۇلمانلارنىڭ ئىچىدە ھارام قىلىنمىغان بىر نەرسە توغرۇلۇق سوئال سورىغان ۋە ئۇنىڭ سورىغان سوئالى سەۋەبىدىن ئۇ نەرسە ھارام قىلىنىپ كەتكەن كىشىنىڭ گۇناھى ئەڭ ئېغىردۇر ».

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئۆزىنىڭ ئايالى بىلەن يامان ئىش قىلىپ تۇرغان كىشىنى كۆرگەن كىشى ھەققىدە سورالدى. بۇ چاغدا ئايالنىڭ ئېرى سۆزلەپ قالسا چوڭ ئىشنى سۆزلىۋېتەتتى (يەنى ئەگەر سۆزلەپ قالسا ئاچچىغىدا خاتالىشىپ كېتىشى مۇمكىن). ئەگەر گەپ قىلماي شۈك تۇرسا مۇشۇنداق (ئېغىر) ئىشقا شۈك تۇرغان بولىدۇ. (بۇ كىشىنىڭ قانداق قىلىشى كېرەكلىكى ھەققىدە

[1] سۈرە ئەئراف 54 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە مائىدە 101 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامدىن سورالغان ئىدى)، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام بۇ سوئالنى ياقتۇرماي ئەيىب كۆردى. ئاندىن الله تائالا بىر ـ بىرىگە لەنەت قىلىشىش ھۆكۈمىنى نازىل قىلدى.

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىمنىڭ ھەدىسىدە مۇغىيرە ئىبنى شۇئبىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: «پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ئۇنداقمىش ـ مۇنداقمىش دېگەن سۆزلەردىن، مال ـ مۈلۈكنى ئورۇنسىز يەرلەرگە ئىشلىتىش ۋە تولا سوئال سوراشتىن توسقان ئىدى».

ئىمام مۇسلىمنىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «مەن سىلەرنى قويۇپ بەرسەم سىلەرمۇ مېنى قويۇپ بېرىڭلار (يەنى مەن سىلەرنى توسمىغان ياكى بۇيرۇمىغان ئىش بولسا سىلەر ئۇ ھەققىدە سۆز ئاچماڭلار) سىلەردىن ئىلگىرى ئۆتكەن كىشىلەر تولا سوئال سورىغانلىقى ۋە پەيغەمبەرلىرىگە ئەگەشمىگەنلىكى سەۋەبى بىلەن ھالاك بولۇپ كەتتى. مەن سىلەرنى بىر ئىشقا بۇيرۇسام ئۇنى كۈچۈڭلارنىڭ يېتىشىچە قىلىڭلار. بىر ئىشتىن توسسام ئۇنى قىلىشتىن ساقلىنىڭلار».

پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ساھابىلەرگە: «الله تائالا (سىلەرگە) ھەجنى پەرز قىلدى» دەپ يەتكۈزگەندە (ساھابىلارنىڭ ئىچىدىن) بىر كىشى قوپۇپ: «ئى الله تائالانىڭ پەيغەمبىرى ھەر يىلى ھەج قىلامدىمىز؟» دەپ سورىدى. (ئۇ ئۈچ قېتىم سورىغان بولۇشى مۇمكىن) پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام (جاۋاب بەرمەي) ئۈچىلا قېتىمدا جىم تۇرۇۋالدۇ. ئاندىن كېيىن مۇنداق دەيدۇ: «ياق، ئەگەر ھەئە دېسەم، چوقۇم ۋاجىب بولۇپ قالاتتى، ئەگەر ۋاجىب بولۇپ قالسا سىلەر (ئۇنى ھەر يىلى) قىلالماي قالىسىلەر» دەپ: «مەن سىلەرنى قويۇپ بەرسەم سىلەرمۇ مېنى قويۇپ بېرىڭلار» دېدى.

شۇڭا ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: بىز پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامدىن بىر نەرسە توغرۇلۇق سوئال سوراشتىن توسالغان ئىدۇق. شۇڭا سەھرادىن بىرەر كىشى كېلىپ سوئال سورىسا بىز ئۇنىڭغا قىزىقىش بىلەن قۇلاق سالاتتۇق.

**﴿ئۇلار (يەنى يەھۇدىيلار) ئىلگىرى مۇسادىن سوئال سورىغاندەك، سىلەرمۇ پەيغەمبىرىڭلاردىن سوئال سورىماقچى بولامسىلەر؟﴾** بۇ ئايەتنىڭ ھۆكمى مۆمىنلەرنى ۋە ئۇلاردىن باشقىلارنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. چۈنكى، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ھەممە كىشىگە پەيغەمبەردۇر. الله تائالا مۆمىنلەردىن باشقىلارنىڭمۇ پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامدىن سوئال سورايدىغانلىقى توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئەھلى كىتاب (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) سەندىن ئۆزلىرىگە ئاسماندىن بىر كىتاب چۈشۈرۈشنى سورايدۇ، ئۇلار مۇسادىن بۇنىڭدىنمۇ چوڭراقىنى سوراپ: «بىزگە الله نى ئاپئاشكارا كۆرسەتكىن» دېگەن ئىدى. شۇنىڭ بىلەن، ئۇلارنىڭ زۇلمى سەۋەبلىك ئۇلارنى چاقماق سوقتى (يەنى ئاسماندىن بىر ئوت كېلىپ ئۇلارنى ھالاك قىلدى)﴾[1].

مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنهۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: رافىئە ئىبنى ھۇرەيمىلە ياكى ۋەھب ئىبنى زەيد دېگەن (يەھۇدىي) پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامدىن: ئى مۇھەممەد! بىزگە ئاسماندىن بىز ئوقۇيدىغان كىتابدىن بىرنى چۈشۈرۈپ بەرسەڭ، بىزگە ئۆستەڭلەرنى پەيدا قىلىپ بەرسەڭ ساڭا ئىشىنەتتۇق ۋە ساڭا ئەگىشەتتۇق، دېدى. شۇنىڭ بىلەن الله تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: **﴿ئۇلار (يەنى يەھۇدىيلار) ئىلگىرى مۇسادىن سوئال سورىغاندەك، سىلەرمۇ پەيغەمبىرىڭلاردىن سوئال سورىماقچى بولامسىلەر؟ كىمكى ئىماننى كۇفرىغا تېگىشسە، ئۇ ھەقىقەتەن توغرا يولدىن ئازغان بولىدۇ﴾** بۇ ئايەتتىن مەقسەت ئىسرائىل ئەۋلادى مۇسا

---

[1] سۈرە نىسا 153ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئەلەيهىسسالام بىلەن قارشىلىشىش ئۈچۈن سوئال سورىغاندەك. بىر كىشىنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامغا يول كۆرسىتىش (يەنى بۇ ئىشنى مۇنداق قىلساق دېگەنگە ئوخشاش) ۋە ئىشنى ئېغىرلاشتۇرۇش يۈزىسىدىن بىر نەرسە سورىشى ئەيىبلەشتۇر.

﴿كىمكى ئىماننى كۇفرىغا تېگىشسە﴾ يەنى ئىمانغا كۇپۇرنى ئالماشتۇرغان كىشى ﴿ئۇ ھەقىقەتەن توغرا يولدىن ئازغان بولىدۇ﴾ يەنى ئۇ توغرا يولدىن ئازغۇنلۇققا قاراپ ماڭدى. پەيغەمبەرلەرگە ئىشىنىپ ئۇنىڭغا ئەگىشىشتىن ۋە ئۇنىڭغا بويسۇنۇشتىن باش تارتىپ، ئۇلار بىلەن قارشىلىشىش ۋە ئۇلارنى يالغانچى قىلىش ئۈچۈن ئۆزلىرىنىڭ ئېهتىياجى يوق سوئاللارنى پەيغەمبەرلەردىن كۇپۇرلۇق قىلىپ ۋە ئىشنى قىيىنلاشتۇرۇپ سورىغان كىشىلەرنىڭ ھالىمۇ يۇقىرىدىكى ئىمانغا كۇپۇرنى ئالماشتۇرغان كىشىنىڭ ھالىغا ئوخشاش (يەنى ئۇلارمۇ توغرا يولدىن ئازغۇنلۇق يولىغا قاراپ ماڭدى الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿الله نىڭ بەرگەن نېمىتىگە كۇفرىلىق قىلغان ۋە ئۆز قەۋمىنى (ئازدۇرۇش بىلەن) ھالاكەت مەۋقەسىگە چۈشۈرۈپ قويغانلارنى كۆرمىدىڭمۇ؟ (ھالاكەت مەۋقەسى) جەھەننەمدۇركى، ئۇلار جەھەننەمگە كىرىدۇ، ئۇ نېمىدېگەن يامان جاي!﴾[1]. ئەبۇئالىيە بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەقىدە مۇنداق دەيدۇ: «ئۇلار ئاسانلىقنى مۇشەققەتلىككە ئالماشتۇردى».

* * * * * * *

وَدَّ كَثِيرٌ مِّنْ أَهْلِ ٱلْكِتَـٰبِ لَوْ يَرُدُّونَكُم مِّنۢ بَعْدِ إِيمَـٰنِكُمْ كُفَّارًا حَسَدًا مِّنْ عِندِ
أَنفُسِهِم مِّنۢ بَعْدِ مَا تَبَيَّنَ لَهُمُ ٱلْحَقُّ ۖ فَٱعْفُوا۟ وَٱصْفَحُوا۟ حَتَّىٰ يَأْتِىَ ٱللَّهُ بِأَمْرِهِۦٓ ۗ إِنَّ ٱللَّهَ عَلَىٰ كُلِّ
شَىْءٍ قَدِيرٌ ﴿١٠٩﴾ وَأَقِيمُوا۟ ٱلصَّلَوٰةَ وَءَاتُوا۟ ٱلزَّكَوٰةَ ۚ وَمَا تُقَدِّمُوا۟ لِأَنفُسِكُم مِّنْ خَيْرٍ تَجِدُوهُ عِندَ ٱللَّهِ ۗ
إِنَّ ٱللَّهَ بِمَا تَعْمَلُونَ بَصِيرٌ ﴿١١٠﴾

*ئەھلى كىتاب ئىچىدىكى نۇرغۇن كىشىلەر ئۆزلىرىگە ھەقىقەت (يەنى دىنىڭلارنىڭ ھەقلىقى) ئاشكارا بولغاندىن كېيىن، ھەسەت قىلىش يۈزىسىدىن سىلەرنى ئىمانىڭلاردىن قايتۇرۇپ كاپىر قىلىشنى ئارزۇ قىلىدۇ. الله نىڭ ئەمرى كەلگەنگە قەدەر (يەنى الله سىلەرگە ئۇلار بىلەن ئۇرۇش قىلىشقا رۇخسەت قىلغۇچە) ئۇلارنى ئەپۇ قىلىڭلار ۋە كەچۈرۈڭلار. الله ھەقىقەتەن ھەر نەرسىگە قادىردۇر﴿109﴾. نامازنى ئادا قىلىڭلار، زاكاتنى بېرىڭلار، ئۆزەڭلار ئۈچۈن ئىشلىگەن ھەر قانداق ياخشى ئەمەل بولسا، الله نىڭ دەرگاھىدا ئۇنىڭ ساۋابىنى تاپىسىلەر، الله ھەقىقەتەن قىلغان ئەمەللىرىڭلارنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر﴿110﴾.*

## ئەھلى كىتابنىڭ يولىدا مېڭىشتىن توسۇش توغرىسىدا

الله تائالا مۆمىنلەرنى ئەھلى كىتاب كاپىرلىرىنىڭ يولىغا ئەگىشىپ قېلىشتىن ئاگاھلاندۇرۇپ. ئەھلى كىتابنىڭ ئۇلارغا كەلگەن پەيغەمبىرىنىڭ ئارتۇقچىلىقىنى بىلىپ تۇرۇپ، كۆڭلىدە ۋە ئەمەلىيىتىدە ئۇنىڭغا ئۆچمەنلىك ۋە ھەسەت ساقلايدىغانلىقىنى بايان قىلدى. مۆمىن بەندىلىرىگە الله تائالانىڭ ياردىمى كېلىپ (مەككە) ئازات بولغۇچە ئۇلارنى كەچۈرۈشكە ۋە سەۋرچان بولۇشقا بۇيرۇدى.

[1] سۈرە ئىبراھىم 28 ـــ 29 ـ ئايەتلەر.

مۆمىنلەرنى ناماز ئوقۇشقا ۋە زاكات بېرىشكە بۇيرۇپ، بۇ بۇيرۇقلارنى (ئۆز ۋاقتىدا) ئادا قىلىشقا رىغبەتلەندۈردى.

ئىبنى ئەبۇھاتەم، ئابدۇللاھ، كەئب ئىبنى مالىكنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: كەئب ئىبنى ئەشرەف دېگەن يەھۇدىي شائىر ئىدى. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى (شېئىر ئارقىلىق) سۆكەتتى. ئۇنىڭ ھەققىدە الله تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: ﴿**ئەھلى كىتاب ئىچىدىكى نۇرغۇن كىشىلەر ئۆزلىرىگە ھەقىقەت (يەنى دىنىڭلارنىڭ ھەقلىقى) ئاشكارا بولغاندىن كېيىن، ھەسەت قىلىش يۈزىسىدىن سىلەرنى ئىمانىڭلاردىن قايتۇرۇپ كاپىر قىلىشنى ئارزۇ قىلىدۇ. الله نىڭ ئەمرى كەلگەنگە قەدەر (يەنى الله سىلەرگە ئۇلار بىلەن ئۇرۇش قىلىشقا رۇخسەت قىلغۇچە) ئۇلارنى ئەپۇ قىلىڭلار ۋە كەچۈرۈڭلار**﴾.

زەھھاك، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىر ساۋاتسىز پەيغەمبەر يەھۇدىيلارغا ئۇلارنىڭ كىتابلىرىدا بايان قىلىنغان ئالامەتلەردىن خەۋەر بېرىدۇ. ئاندىن ئۇنىڭغا ئۇلار ئىشەنگەندەك ئىشىنىدۇ. لېكىن ئۇلار ئۇنىڭغا كۆپىيۈرلۈق ۋە ھەسەت قىلىش يۈزىسىدىن تانىدۇ.

﴿**ئۆزلىرىگە ھەقىقەت (يەنى دىنىڭلارنىڭ ھەقلىقى) ئاشكارا بولغاندىن كېيىن، ھەسەت قىلىش يۈزىسىدىن**﴾ يەنى ئۇلارغا ھەقىقەتنى ئۇنىڭدىن كىچىككىنە بىر يېرىنىمۇ چۈشىنىكسىز قويماي ھەممىسىنى ئوچۇق روشەنلەشتۈرۈپ بولغاندىن كېيىن، ھەسەت ئۇلارنى تېنىۋېلىشقا ئۈندىدى. (شۇنىڭغا الله تائالا) ئۇلارنى ئەيىبلىدى ۋە قاتتىق مالالەت قىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۆمىنلەر ئۆزلىرىگە ۋە بۇرۇنقى پەيغەمبەرلىرىگە چۈشكەن كىتابلارغا ئىشەنگەنلىكى ۋە ئىمان كەلتۈرگەنلىكى ئۈچۈن، ئۇلارغا الله تائالانىڭ كاتتا ساۋابى ۋە ياردىمى بارلىقىنى جاكارلىدى.

﴿**ئۆزلىرىگە ھەقىقەت (يەنى دىنىڭلارنىڭ ھەقلىقى) ئاشكارا بولغاندىن كېيىن**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەبۇئالىيە مۇنداق دەيدۇ: يەنى ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەقىقى پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى تەۋرات ۋە ئىنجىلدىن خەۋەر تېپىپ تورۇقلۇقمۇ، پەيغەمبەرنىڭ باشقا مىللەتتىن چىقىپ قالغانلىقىغا ھەسەت قىلىپ ئۇنىڭغا ئىشەنمىدى.

كۆپ ساندىكى ئالىملار: الله تائالانىڭ ﴿مۇشرىكلارنى قەيەردە ئۇچراتساڭلار، شۇ يەردە ئۆلتۈرۈڭلار﴾[1] ﴿سىلەر ئەھلى كىتابتىن الله غا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشەنمەيدىغانلار (يەھۇدىيلار ئۇزەيرنى الله نىڭ ئوغلى، ناسارالار ئىسانى الله نىڭ ئوغلى دەپ ئېتىقاد قىلغانلىقلىرى ئۈچۈن، ئۇلار الله غا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئېتىقاد قىلمىز دېگەن بىلەنمۇ ئېتىقاد قىلمىغانىنىڭ ئورنىدىدۇر) بىلەن، الله (ئۆزىنىڭ كىتابىدا) ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى (سۈننىتىدە) ھارام قىلغان نەرسىلەرنى ھارام بىلمەيدىغانلار ۋە ھەق دىن (يەنى ئىسلام دىنى) غا ئېتىقاد قىلمايدىغانلار بىلەن، تاكى ئۇلار سىلەرگە بويسۇنۇپ خار ھالدا جىزيە تۆلىگەنگە قەدەر، ئۇرۇش قىلىڭلار﴾[2] دېگەن ئايىتى ئارقىلىق ﴿**الله نىڭ ئەمرى كەلگەنگە قەدەر (يەنى الله سىلەرگە ئۇلار بىلەن ئۇرۇش قىلىشقا رۇخسەت قىلغۇچە) ئۇلارنى ئەپۇ قىلىڭلار ۋە كەچۈرۈڭلار**﴾ دېگەن ئايىتىنىڭ ھۆكمى ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇپ كەتتى، دېدى. (يەنى ئاخىرقى ھۆكۈم كاپىرلارنى كەچۈرۈۋېتىش ئەمەس بەلكى ئۇلارنى ئۇچراتقان يەردە ئۆلتۈرۈشتۇر). بۇ

[1] سۇرە تەۋبە 5 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۇرە تەۋبە 29 - ئايەت.

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما، ئەبۇئالىيە، رەبىئ ئىبنى ئەنەس، قەتادە ۋە سۇددى قاتارلىق ئالىملارنىڭ پىكرىدۇر.

## ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا رىغبەتلەندۈرۈش توغرىسىدا

﴿نامازنى ئادا قىلىڭلار، زاكاتنى بېرىڭلار، ئۆزەڭلار ئۈچۈن ئىشلىگەن ھەر قانداق ياخشى ئەمەل بولسا، الله نىڭ دەرگاھىدا ئۇنىڭ ساۋابىنى تاپىسىلەر﴾ يەنى الله تائالا ئۇلارنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە الله تائالانىڭ ياردىمىنىڭ ئۇلارغا بولۇشى ئۈچۈن، ناماز ئوقۇش ۋە زاكات بېرىش قاتارلىق، قىيامەت كۈنى ئۇلارغا ئەسقاتىدىغان ئىشلارنى قىلىشقا رىغبەتلەندۈردى.

الله تائالا ئەمەل ـ ئىبادەت قىلمىغان كىشىلەرنىڭ زىيان تارتىدىغانلىقى توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇ كۈندە كاپىرلارنىڭ ئۆزرىلىرى پايدا بەرمەيدۇ، ئۇلار لەنەتكە ئۇچرايدۇ، ئۇلار ئاخىرەتنىڭ ئازابىغا دۇچار بولىدۇ﴾[1].

﴿الله ھەقىقەتەن قىلغان ئەمەلىڭلارنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر﴾ يەنى الله تائالا ياخشىلىق بولسۇن ياكى يامانلىق بولسۇن بىر كىشىنىڭ قىلىۋاتقان ئىشىدىن بىخەۋەر ئەمەس. ئۇ ھەرقانداق كىشىنىڭ قىلغان ئىشىغا جازا ۋە مۇكاپات بەرگۈچىدۇر.

* * * * * *

وَقَالُواْ لَن يَدۡخُلَ ٱلۡجَنَّةَ إِلَّا مَن كَانَ هُودًا أَوۡ نَصَٰرَىٰۗ تِلۡكَ أَمَانِيُّهُمۡۗ قُلۡ هَاتُواْ بُرۡهَٰنَكُمۡ إِن كُنتُمۡ صَٰدِقِينَ ﴿١١١﴾ بَلَىٰۚ مَنۡ أَسۡلَمَ وَجۡهَهُۥ لِلَّهِ وَهُوَ مُحۡسِنٞ فَلَهُۥٓ أَجۡرُهُۥ عِندَ رَبِّهِۦ وَلَا خَوۡفٌ عَلَيۡهِمۡ وَلَا هُمۡ يَحۡزَنُونَ ﴿١١٢﴾ وَقَالَتِ ٱلۡيَهُودُ لَيۡسَتِ ٱلنَّصَٰرَىٰ عَلَىٰ شَيۡءٖ وَقَالَتِ ٱلنَّصَٰرَىٰ لَيۡسَتِ ٱلۡيَهُودُ عَلَىٰ شَيۡءٖ وَهُمۡ يَتۡلُونَ ٱلۡكِتَٰبَۗ كَذَٰلِكَ قَالَ ٱلَّذِينَ لَا يَعۡلَمُونَ مِثۡلَ قَوۡلِهِمۡۚ فَٱللَّهُ يَحۡكُمُ بَيۡنَهُمۡ يَوۡمَ ٱلۡقِيَٰمَةِ فِيمَا كَانُواْ فِيهِ يَخۡتَلِفُونَ ﴿١١٣﴾

*ئۇلار: «يەھۇدىي ياكى ناسارا بولمىغان ئادەم (يەنى يەھۇدىيلار يەھۇدىي بولمىغان ئادەم، ناسارالار ناسارا بولمىغان ئادەم) ھەرگىزمۇ جەننەتكە كىرمەيدۇ» دېيىشتى. بۇ، ئۇلارنىڭ قۇرۇق ئارزۇسىدۇر. «ئەگەر (سۆزۈڭلاردا) راستچىل بولساڭلار، دەلىلىڭلارنى كەلتۈرۈڭلار» دېگىن﴿111﴾. ئۇنداق ئەمەس، كىمكى ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان ھالدا ئۆزىنى الله غا تاپشۇرىدىكەن (يەنى الله نىڭ ئەمرىگە بويسۇنۇپ، ئەمەلىنى خالىس الله ئۈچۈن قىلىدىكەن)، ئۇ پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا ساۋابتىن بەھرىمەن بولىدۇ. ئۇلارغا (ئاخىرەتتە) ھېچ قورقۇنچ ۋە غەم ـ قايغۇ بولمايدۇ﴿112﴾. يەھۇدىيلار: «ناسارالارنىڭ ھېچقانداق ئاساسى يوق (يەنى ئۇلار توغرا دىندا ئەمەس)» دېدى. ناسارالارمۇ: «يەھۇدىيلارنىڭ ھېچقانداق ئاساسى يوق (يەنى ئۇلار توغرا دىندا ئەمەس)» دېدى. ھالبۇكى، ئۇلار كىتابنى (يەنى يەھۇدىيلار تەۋراتنى، ناسارالار ئىنجىلنى) ئوقۇيدۇ، بىلمىسىز ئادەملەر*

[1] سۈرە غافىر 52 ـ ئايەت.

***(يەنى ئەرەب مۇشرىكلىرى) مۇ ئۇلار دېگەندەك دېدى، اللہ قىيامەت كۈنى ئۇلارنىڭ ئۆز ئارا ئىختىلاپ قىلىشقان نەرسىلىرى ئۈستىدە ھۆكۈم چىقىرىدۇ***﴿113﴾.

## ئەھلى كىتابنىڭ قىلغان ئارزۇلىرى توغرىسىدا

اللہ تائالا بۇ ئايەتتە يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلارنىڭ ئورۇنسىز قىلغان ئارزۇلارغا ئالدىنىپ كەتكەنلىكىنى بايان قىلىدۇ. ئۇلارنىڭ ئالدىنىپ كېتىشى يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلار جەننەتكە ئۆزىنىڭ دىنىدىكى كىشىدىن باشقىسىنىڭ كىرەلمەيدىغانلىقىنى دەۋا قىلغانلىقىدىن ئىبارەتتۇر.

اللہ تائالا ئۇلارنىڭ بىز اللہ تائالانىڭ باللىرى دەپ دەۋا قىلغانلىقىنى خەۋەر بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**بىز اللہ نىڭ ئوغۇللىرىدۇرمىز (يەنى ئاتا ـ بالىدەك يېقىنمىز) ۋە (بىز اللہ نىڭ دىنىدا بولغاچقا) دوستلىرىدۇرمىز**﴾[1] اللہ تائالا ئۇلار ئۆزلىرى قىلغان گۇناھلىرى سەۋەبىدىن ئازابلىنىدۇ، دەپ ئېلان قىلىپ، ئۇلارنىڭ قىلغان دەۋاسىنى يالغانغا چىقاردى. ئەگەر ئۇلار ئۆزلىرى دېگىنىدەك اللہ تائالانىڭ باللىرى ۋە يېقىنلىرى بولىدىغان بولسا، قىلغان گۇناھلىرى سەۋەبىدىن ئازابلانمىغان بولاتتى. يۇقىرىدا سۆزلەپ ئۆتۈلگەندەك ئۇلار قىلغان يامان ئىشلىرىمۇ ئۈچۈن دوزاختا بىر نەچچە كۈنلا تۇرۇپ ئاندىن جەننەتكە كىرىمىز دەپ دەۋا قىلدى. اللہ تائالا ئۇلارغا شۇ ۋاقتىنىڭ ئۆزىدىلا رەددىيە قايتۇردى.

شۇنىڭدەك بۇ يەردىمۇ ئۇلارنىڭ (جەننەتكە يەھۇدىي ياكى خرىستىئان دىنىدىكىدىن باشقىلار كىرەلمەيدۇ دەپ) قىلغان ھېچقانداق دەلىل ئىسپاتسىز دەۋاسى توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**بۇ، ئۇلارنىڭ قۇرۇق ئارزۇسىدۇر**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەبۇئالىيە مۇنداق دەيدۇ: ئۇلارنىڭ اللہ تائالا توغرىسىدىكى قىلغان ئورۇنسىز ئارزۇلىرىدۇر.

ئاندىن اللہ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**«ئەگەر (سۆزۈڭلاردا) راستچىل بولساڭلار، دەلىلىڭلارنى كەلتۈرۈڭلار» دېگىن**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەبۇئالىيە، مۇجاھىد، سۇددى ۋە رەبىيئ ئىبنى ئەنەس قاتارلىقلار مۇنداق دەيدۇ: يەنى سىلەر قىلغان دەۋايىڭلاردا راستچىل بولساڭلار پاكىتىڭلارنى كەلتۈرۈڭلار.

﴿**ئۇنداق ئەمەس، كىمكى ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان ھالدا ئۆزىنى اللہ غا تاپشۇرىدىكەن (يەنى اللہ نىڭ ئەمرىگە بويسۇنۇپ، ئەمەلىنى خالىس اللہ ئۈچۈن قىلىدىكەن)**﴾ يەنى اللہ تائالاغا ھېچقانداق نەرسىنى شېرىك قىلماي ئىبادەتنى ئۇنىڭ ئۆزىگىلا قىلغان كىشى.

بۇ ھەقتە اللہ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**(ئى مۇھەممەد!) ئەگەر ئۇلار سەن بىلەن (دىن بارىسىدا) مۇنازىرەلەشسە: «ماڭا ئەگەشكەنلەر بىلەن بىرلىكتە، مەن ئۆزەمنى اللہ غا تاپشۇردۇم (يەنى اللہ نىڭ ئەمرلىرىگە بويسۇنغۇچىمىز)» دېگىن**﴾[2].

﴿**ئۇنداق ئەمەس، كىمكى ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان ھالدا ئۆزىنى اللہ غا تاپشۇرىدىكەن**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە سەئىد ئىبنى جۇبەير مۇنداق دەيدۇ: دىنىنى خالىس قىلغان كىشى.

﴿**ئۇ پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا ساۋابتىن بەھرىمەن بولىدۇ**﴾ يەنى ئۇ خالىس قىلغان ئەمەلىدە ياكى دىنىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگەشتى. ئەمەل ـ ئىبادەتنىڭ مەقبۇل بولۇشى ئۈچۈن ئىككى

---

[1] سۈرە مائىدە 18 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ئال ئىمران 20 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

شەرت لازىم بولىدۇ. بىرىنچىسى؛ ئۇ قىلغان ئەمەل ـ ئىبادەت اللە تائالا ئۈچۈن خالىس بولغان بولۇشى لازىم. ئىككىنچىسى؛ قىلغان ئەمەل ـ ئىبادەت شەرىئەتنىڭ قانۇنلىرىغا ئۇيغۇن بولۇشى لازىم. ھەر قانداق ۋاقىتتا، ئەمەل قىلىنغان ئىبادەت اللە تائالاغا خالىس بولۇپ، ئەمما شەرىئەتنىڭ قانۇنلىرىغا ئۇيغۇن بولمىسا قوبۇل قىلىنمايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «بىر كىشى بىزنىڭ دىنىمىزدا يوق ئىشنى قىلغان بولسا، ئۇنىڭ قىلغان ئىشى مەقبۇل ئەمەس».

راھىبلار ۋە ئۇلارغا ئوخشاشلارنىڭ قىلغان ئەمەل ـ ئىبادەتلىرىنى ئېلىپ ئېيتقاندا، ئۇلار ئىبادەتلىرىنى اللە تائالا ئۈچۈن خالىس قىلىدۇ دەپ پەرز قىلساقمۇ، ئۇلار قىلغان ئىبادەتلىرىدە، پۈتكۈل ئىنسانلارغا ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەر، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئەگەشمىگۈچە (يەنى ئۇلارنىڭ قىلغان ئىبادىتى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن شەرىئەتنىڭ قانۇنلىرىغا ئۇيغۇن كەلمىگۈچە) ئۇلارنىڭ ئىبادەتلىرى مەقبۇل قىلىنمايدۇ.

بۇ ھەقتە اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿بىز ئۇلارنىڭ قىلغان ياخشى ئەمەللىرىنى بىر تەرەپ قىلىپ، ئۇنى ئۇچۇپ يۈرگەن توزاندەك قىلىۋېتىمىز، (يەنى ئۇلار ئىمانسىز بولغانلىقتىن، قىلغان ياخشى ئەمەللىرىنى يوققا چىقىرىمىز)﴾[1] ﴿كاپىرلارنىڭ (ياخشى ئەمەل دەپ ئويلىغان) ئەمەللىرى باياۋاندىكى سەرابقا ئوخشايدۇ، تەشنا ئادەم ئۇنى سۇ دەپ گۇمان قىلىدۇ، ئۇنىڭ يېنىغا كەلسە ھېچ نەرسە كۆرۈنمەيدۇ (يەنى سۇ كۆرمەيدۇ)﴾[2] ﴿بۇ كۈندە نۇرغۇن ئادەملەر خار بولغۇچىدۇر. ئۇلار دۇنيادا گۇناھ قىلغۇچىلاردۇر، (ئاخىرەتتە) جاپا تارتقۇچىلاردۇر. ئۇلار ھارارىتى قاتتىق دوزاخقا كىرىدۇ. (سۇلىرى) قايناپ تۇرغان بۇلاقتىن سۇغىرىلىدۇ﴾[3].

كۆرۈنۈشتە ئەمەل ـ ئىبادەت شەرىئەتنىڭ قانۇنلىرىغا ئۇيغۇن بولسىمۇ، لېكىن ئىبادەت قىلغۇچى قىلغان ئىبادىتىدە ئىخلاس قىلمىغان بولسا بۇ ئىبادەتمۇ ئوخشاشلا قوبۇل قىلىنمايدۇ. بۇ ئىبادەتلەر رىياخورلارنىڭ ۋە مۇناپىقلارنىڭ ئىبادىتىگە ئوخشايدۇ (ئۇلار كۆرۈنۈشتە ئىبادەت قىلغاندەك قىلسىمۇ ئىخلاس بولمىغانلىقى ئۈچۈن ئۇلارنىڭ قىلغان ئىبادىتى قوبۇل قىلىنمايدۇ).

اللە تائالا بۇلار توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: ﴿شۈبھىسىزكى، مۇناپىقلار اللە نى ئالدىماقچى بولۇشىدۇ، اللە ئۇلارنىڭ ئالدامچىلىقىغا يارىشا جازا بېرىدۇ ئۇلار ناماز ئۈچۈن تۇرغاندا، خۇش ياقماسلىق بىلەن تۇرىدۇ (ساۋاب ئۈمىد قىلمايدۇ)، (نامازنى) كىشىلەرگە كۆرسىتىش ئۈچۈن ئوقۇيدۇ (يەنى رىياكارلىق قىلىدۇ) اللە نى پەقەت ئازغىنا يادئېتىدۇ﴾[4] ﴿شۇنداق ناماز ئوقۇغۇچىلارغا ۋايكى. ئۇلار نامازنى غە پلەت بىلەن ئوقۇيدۇ. نامازنى رىيا بىلەن ئوقۇيدۇ. ئۇلار قولقا بەرمەيدۇ﴾[5] ئەمەل ئىبادەتنى ئىخلاس بىلەن قىلىش توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: ﴿كىمكى، پەرۋەردىگارىغا مۇلاقات بولۇشنى ئۈمىد قىلىدىكەن (يەنى ساۋابىنى ئۈمىد قىلىپ ئازابىدىن قورقىدىكەن)، ياخشى ئىش قىلسۇن. پەرۋەردىگارىغا قىلىدىغان ئىبادەتكە ھېچكىمنى شېرىك كەلتۈرمىسۇن»﴾[6] ﴿ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرگەن ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار پەرۋەردىگارىنىڭ قېشىدا ئۆز ئەجرىدىن بەھرىمەن بولىدۇ.

---

[1] سۈرە فۇرقان 23 ـ ئايەت.
[2] سۈرە نۇر 39 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە غاشىيە 2 ـــ 5 ـ ئايەتكىچە.
[4] ـ سۈرە نىسا 142 ـ ئايەت.
[5] سۈرە مائۇن 4 ـــ 7 ـ ئايەتكىچە.
[6] سۈرە كەھف 110 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئۇلارغا (ئاخىرەتتە) قورقۇنچ ۋە غەم - قايغۇ يوقتۇر﴾[1] يەنى الله تائالا ئۇلارنىڭ (قىلغان ئىبادەتلىرىگە) ساۋاب بېرىدىغانلىقىغا كېپىل بولدى. ئۇلار قورقىدىغان ئىشلاردىن خاتىرجەم قىلدى. ﴿ئۇلارغا (ئاخىرەتتە) ھېچ قورقۇنچ بولمايدۇ﴾ كەلگۈسىدە (ئۇلارغا قورقۇنچ يوق) ﴿ئۇلارغا (ئاخىرەتتە) ھېچ غەم - قايغۇ بولمايدۇ﴾ ئۆتكەن ئىشلارغا ئۆكۈنمەيدۇ. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە سەئىد ئىبنى جۇبەير مۇنداق دەيدۇ: ئۇلارغا ئاخىرەتتە قورقۇنچ يوق ۋە ئۇلار ئۆلۈمدىن غەم قىلمايدۇ.

## يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلارنىڭ كۆپۈرلۈق ۋە جاھىللىقىدىن ئۆزئارا ئىختىلاپلىشىپ قېلىشى توغرىسىدا

**﴿يەھۇدىيلار: «ناسارالارنىڭ ھېچقانداق ئاساسى يوق (يەنى ئۇلار توغرا دىندا ئەمەس)» دېدى. ناسارالارمۇ: «يەھۇدىيلارنىڭ ھېچقانداق ئاساسى يوق (يەنى ئۇلار توغرا دىندا ئەمەس)» دېدى. ھالبۇكى، ئۇلار كىتابنى (يەنى يەھۇدىيلار تەۋراتنى، ناسارالار ئىنجىلنى) ئوقۇيدۇ﴾** الله تائالا بۇ ئايەتتە ئۇلارنىڭ ئۆز ئارا ئىختىلاپلىشىپ قېلىشىنى، ئۆچمەنلىكلىرىنى ۋە دۈشمەنلىكلىرىنى بايان قىلىدۇ.

مۇھەممەد ئىبنى ئىسهاق ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: نەجران قەبىلىسىنىڭ خرىستىئانلىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كەلگەندە ئۇلارنىڭ يېنىغا يەھۇدىيلارنىڭ ئالىملىرى كېلىپ، ئىككى تەرەپ بولۇپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىدا ئىختىلاپلىشىشقا باشلاپ رافىئە ئىبنى ھۇرەيمىلە دېگەن يەھۇدىي (خرىستىئانلارغا) سىلەر توغرا دىندا ئەمەس دەپ ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكى بىلەن ئىنجىلنى ئىنكار قىلدى. نەجران قەبىلىسىدىن كەلگەن خرىستىئانلارنىڭ ئىچىدىن بىرى يەھۇدىيلارغا سىلەر توغرا دىندا ئەمەس دەپ موسا ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكى بىلەن تەۋراتنى ئىنكار قىلدى. ئاندىن الله تائالا بۇ ھەقتە تۆۋەندىكى ئايەتنى چۈشۈردى: **﴿يەھۇدىيلار: «ناسارالارنىڭ ھېچقانداق ئاساسى يوق (يەنى ئۇلار توغرا دىندا ئەمەس)» دېدى. ناسارالارمۇ: «يەھۇدىيلارنىڭ ھېچقانداق ئاساسى يوق (يەنى ئۇلار توغرا دىندا ئەمەس)» دېدى. ھالبۇكى، ئۇلار كىتابنى (يەنى يەھۇدىيلار تەۋراتنى، ناسارالار ئىنجىلنى) ئوقۇيدۇ﴾** يەنى ھەر ئىككى تەرەپ پەيغەمبەرلىكىنى ئىنكار قىلغان كىشىنىڭ ئۆزلىرىنىڭ كىتابلىرىدا ھەقىقىي پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى ئوقۇيدۇ. يەنى يەھۇدىيلار ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى ئىنكار قىلدى. ئۆز ۋاقتىدا موسا ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن كىتابتا (تەۋراتتا) ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىگە ئىشىنىش توغرۇلۇق الله تائالا ئۇلاردىن ۋەدە ئېلىۋالغان ئىدى. (خرىستىئانلار مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى ئىنكار قىلدى) ئۇلارغا ئىسا ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن كىتاب، ئىنجىلدا مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىگە ئىشىنىش توغرۇلۇق الله تائالا ئۇلاردىن ۋەدە ئالغان ئىدى. ھەر ئىككى تەرەپ ئۆزلىرىنىڭ پەيغەمبىرى ئېلىپ كەلگەن كىتابتىكى ھەقىقەتتىن تېنىۋېلىشتى.

**﴿بىلمىسىز ئادەملەر (يەنى ئەرەب مۇشرىكلىرى) مۇ ئۇلار دېگەندەك دېدى﴾** ئالىملار بۇ ئايەتتىن قايسى كىشىلەرنىڭ كۆزدە تۇتۇلغانلىقى توغرىسىدا ئىختىلاپلىشىپ قالدى. رەبىيئ ئىبنى ئەنەس ۋە

---

[1] سۈرە بەقەرە 62 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

قەتاد قاتارلىقلارمۇ: بۇ ئايەتتە كۆزدە تۇتۇلىدىغىنى خرىستىئانلار، يەنى خرىستىئانلار يەھۇدىيلارنىڭ دېگەن سۆزلىرىنى دەيدۇ، دېگەن كۆز ـ قاراشقا كەلدى.

ئىبنى جۇرەيج مۇنداق دەيدۇ: ئەتاغا بۇ ئايەتتە كىملەر كۆزدە تۇتۇلىدۇ، دېدىم، ئۇ: بۇ ئايەتتىن يەھۇدىي، خرىستىئان ۋە تەۋرات ۋە ئىنجىل چۈشۈشتىن بۇرۇن ياشىغان كىشىلەر كۆزدە تۇتۇلىدۇ، دەپ جاۋاب بەردى.

سۇددى: بۇ ئايەتتىن ئەرەبلەر كۆزدە تۇتۇلىدۇ. ئەرەبلەر: مۇھەممەد (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام) توغرا دىندا ئەمەس دەيدۇ، دېدى.

بۇلارنىڭ ئىچىدىن ئەبۇجەئفەر ئىبنى جەرىر: بۇ ئايەت ھەممە كىشىگە ئومۇمىيدۇر. بۇ ئايەتنى يۇقىرىدا دەپ ئۆتۈلگەن كىشىلەرنىڭ بىرىگە قارىتىۋېلىشنىڭ ھېچقانداق پاكىتى يوقتۇر، دەيدۇ.

﴿الله قىيامەت كۈنى ئۇلارنىڭ ئۆز ئارا ئىختىلاپ قىلىشقان نەرسىلىرى ئۈستىدە ھۆكۈم چىقىرىدۇ﴾ يەنى الله تائالا قىيامەت كۈنى ئۇلارنى توپلاپ زەررىچىلىكمۇ زۇلۇم قىلمايدىغان ناھايىتى ئادىل ھۆكمى بىلەن ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ھۆكۈم چىقىرىدۇ.

بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿مۆمىنلەر، يەھۇدىيلار، يۇلتۇزلارغا چوقۇنغۇچىلار، ناسارالار، مەجۇسىيلەر (يەنى ئاتەشپەرەسلەر) ۋە مۇشرىكلار ئۈچۈن قىيامەت كۈنى الله ھەقىقەتەن ھۆكۈم چىقىرىدۇ (يەنى الله تائالا مۆمىنلەر بىلەن مەزكۇر بەش پىرقە ئارىسىدا توغرا ھۆكۈم چىقىرىپ، مۆمىنلەرنى جەننەتكە، كۇففارلارنى دوزاخقا كىرگۈزىدۇ)، الله ھەقىقەتەن ھەممە نەرسىنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر﴾[1] ﴿ئېيتقىنكى، «پەرۋەردىگارىمىز بىزنى (قىيامەت كۈنى) يىغىدۇ. ئاندىن بىزنىڭ ئارىمىزدا ھەقلىق بىلەن ھۆكۈم چىقىرىدۇ، الله ئادىل ھۆكۈم قىلغۇچىدۇر، (خالايىقنىڭ ئەھۋالىنى) بىلگۈچىدۇر»﴾[2].

* * * * * *

وَمَنْ أَظْلَمُ مِمَّن مَّنَعَ مَسَـٰجِدَ ٱللَّهِ أَن يُذْكَرَ فِيهَا ٱسْمُهُۥ وَسَعَىٰ فِى خَرَابِهَآ ۚ أُو۟لَـٰٓئِكَ مَا كَانَ لَهُمْ أَن يَدْخُلُوهَآ إِلَّا خَآئِفِينَ ۚ لَهُمْ فِى ٱلدُّنْيَا خِزْىٌ وَلَهُمْ فِى ٱلْـَٔاخِرَةِ عَذَابٌ عَظِيمٌ ﴿١١٤﴾

*الله نىڭ مەسچىتلىرىدە الله نىڭ نامىنىڭ ياد قىلىنىشىنى توسقان ۋە ئۇلارنى ۋەيران قىلىشقا ئۇرۇنغانلاردىنمۇ زالىم كىشى بارمۇ؟ مەسچىتلەرگە ئۇلارنىڭ پەقەت قورققان ھالدىلا كىرىشى لايىق ئىدى، ئۇلار دۇنيادا رەسۋا بولىدۇ. ئاخىرەتتە چوڭ ئازابقا (يەنى دوزاخ ئازابىغا) دۇچار بولىدۇ*﴿114﴾.

[1] سۈرە ھەج 17 - ئايەت.
[2] سۈرە سەبەئ 26 - ئايەت.

## مەسچىتلەردىن توسقان ۋە ئۇنى بۇزۇۋېتىشكە ئۇرۇنغان كىشىنىڭ گۇناھى توغرىسىدا

بۇ ئايەتتىكى مەسچىتلەردىن توسقان ۋە ئۇنى ۋەيران قىلىۋېتىش ئۈچۈن ئۇرۇنغان كىشىلەر دەپ قۇرەيش مۇشرىكلىرى كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

﴿**اللّٰه نىڭ مەسچىتلىرىدە اللّٰه نىڭ نامىنىڭ ياد قىلىنىشىنى توسقان ۋە ئۇلارنى ۋەيران قىلىشقا ئۇرۇنغانلاردىنمۇ زالىم كىشى بارمۇ؟**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى جەرىر، ئىبنى زەيدنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بۇ كىشىلەردىن ھۇدەيبىيە كۈنىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى مەككىگە كىرىشتىن توسقان مۇشرىكلەر كۆزدە تۇتۇلىدۇ. (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككىگە كىرەلمىگەچكە مەككىگە كىرىپ بوغۇزلاش ئۈچۈن ئېلىپ كەلگەن) قۇربانلىقلارنى ”تۇۋۋا“ دېگەن يەردە بوغۇزلاشقا (مەجبۇر بولۇپ) شۇ يەردە بوغۇزلىدى. (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام) قايتىشتىن بۇرۇن مۇشرىكلارغا: «بۇ اللّٰه تائالانىڭ ئۆيىدىن (يەنى ھەرەمدىن) ھېچقانداق كىشى توسالمايدۇ. بىر كىشى ئۆزىنىڭ ئاتىسىنى ياكى قېرىندىشىنى ئۆلتۈرگەن كىشىگە يولۇقسىمۇ ئۇنى توسمايدۇ» دەيدۇ. ئاندىن ئۇلار (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا): بىز تۇرۇپ بىزنىڭ دادىلىرىمىزنى بەدرى كۈنى (ئۇرۇشتا) ئۆلتۈرگەن كىشىلەرنى (ھەرەمگە) كىرگۈزمەيمىز، دەيدۇ.

﴿**اللّٰه نىڭ مەسچىتلىرىدە اللّٰه نىڭ نامىنىڭ ياد قىلىنىشىنى توسقان ۋە ئۇلارنى ۋەيران قىلىشقا ئۇرۇنغانلاردىنمۇ زالىم كىشى بارمۇ؟**﴾ ئىبنى زەيد مۇنداق دەيدۇ: چۈنكى، ئۇلار ھەرەمغا ھەج ۋە ئۆمرە قىلىش ئۈچۈن كېلىپ اللّٰه تائالانى زىكىر قىلىش ئارقىلىق ئۇنى گۈللەندۈرمەكچى بولغان ئادەمنى ھەرەمگە كىرگىلى قويمايتتى.

ئىبنى ئەبۇھاتەم، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: قۇرەيشلىكلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ھەرام مەسچىتنىڭ ئىچى كەبىنىڭ قېشىدا ناماز ئوقۇشتىن توستى. ئاندىن اللّٰه تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: ﴿**اللّٰه نىڭ مەسچىتلىرىدە اللّٰه نىڭ نامىنىڭ ياد قىلىنىشىنى توسقان ۋە ئۇلارنى ۋەيران قىلىشقا ئۇرۇنغانلاردىنمۇ زالىم كىشى بارمۇ؟**﴾ اللّٰه تائالا يۇقىرىدا يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلارنىڭ قىلمىشلىرىنى سۆككەن ئىدى. بۇ يەردە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ساھابىلىرىنى مەككىدىن قوغلاپ چىقارغان ۋە ئۇلارنى ھەرەم مەسچىتىدە ناماز ئوقۇشتىن توسۇپ ئۇنىڭغا بۇتلىرىنى ئورۇنلاشتۇرغان مۇشرىكلەرنى ئەيىبلەشكە باشلىدى.

اللّٰه تائالا ئۇلارنى ئەيىبلەپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇلار (باشقىلارنىڭ) مەسچىتى ھەرامغا كىرىشىنى توسۇۋاتسا، اللّٰه ئۇلارغا نېمىشقا ئازاب قىلمىسۇن؟ ئۇلار مەسچىتى ھەرامنىڭ ئىگىلىرى ئەمەس، مەسچىتى ھەرامنىڭ ئىگىلىرى تەقۋادارلاردىن باشقىلار ئەمەستۇر، لېكىن (بۇنى) ئۇلارنىڭ تولىسى بىلمەيدۇ﴾[1] ﴿مۇشرىكلار ئۆزلىرىنىڭ كۇفرىنى ئىقرار قىلىپ تۇرۇقلۇق (يەنى كاپىرلىق بىلەن اللّٰه نىڭ مەسچىتلىرىنى ئاۋات قىلىش بىر - بىرى بىلەن سىغىشالمايدۇ)، (ئۇلارنىڭ) اللّٰه نىڭ مەسچىتلىرىنى ئاۋات قىلىشى توغرا ئەمەس، ئۇلارنىڭ قىلغان (ياخشى) ئەمەللىرىنىڭ نەتىجىسى بولمايدۇ، ئۇلار دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ. اللّٰه نىڭ مەسچىتلىرىنى پەقەت اللّٰه غا، ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان ئېيتقان، ناماز ئۆتىگەن، زاكات بەرگەن، اللّٰه دىن باشقىدىن قورقمىغان كىشىلەرلا ئاۋات قىلىدۇ (يەنى مەسچىتنى رېمونت قىلىش، سەرەمجانلاشتۇرۇش، تازىلاش، مەسچىتتە داۋاملىق ناماز ئۆتەش، قۇرئان تىلاۋەت

---

[1] سۈرە ئەنفال 34 - ئايەت.

قىلىش قاتارلىق ئىشلارنى قىلىدۇ)، ئەنەشۇلارنىڭ ھىدايەت تاپقۇچىلاردىن بولۇشى كۆزدە تۇتۇلىدۇ﴾[1]
﴿ئۇلار كاپىر بولدى، سىلەر مەسچىتى ھەرامدىن ۋە تۇتۇپ تۇرۇلغان قۇربانلىقنىڭ ئۆز جايىغا يېتىشىدىن توستى، (مەككىدە) سىلەر بىلمەيدىغان ئەر ـ ئايال مۆمىنلەر بولۇپ، سىلەر بىلمەستىن ئۇلارنى ئۆلتۈرۈپ قويۇش بىلەن گۇناھقا گىرىپتار بولۇشۇڭلارنىڭ خەۋپى بولمىسا ئىدى (ئەلۋەتتە الله مەككىگە كىرىشىڭلارغا رۇخسەت قىلاتتى ۋە سىلەرنى كاپىرلارغا مۇسەللەت قىلاتتى)، الله خالىغان ئادەمنى رەھمىتى (دائىرىسىگە) كىرگۈزۈش ئۈچۈن (سىلەرنى مەككىنى پەتھى قىلىشتىن توستى)، ئەگەر ئۇلار ئايرىلسا (يەنى مۆمىنلەر كاپىرلاردىن ئايرىلسا)، ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى كاپىرلارنى قاتتىق ئازاب بىلەن ئازابلايتتۇق﴾[2].

﴿الله نىڭ مەسچىتلىرىنى پەقەت الله غا، ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان ئېيتقان، ناماز ئۆتىگەن، زاكات بەرگەن، الله دىن باشقىدىن قورقمىغان كىشىلەرلا ئاۋات قىلىدۇ (يەنى مەسچىتنى رېمونت قىلىش، سەرەمجانلاشتۇرۇش، تازىلاش، مەسچىتتە داۋاملىق ناماز ئۆتەش، قۇرئان تىلاۋەت قىلىش قاتارلىق ئىشلارنى قىلىدۇ)﴾ يەنى مەسچىتلەرنى ئاۋاتلاشتۇرىدىغان الله تائالاغا ۋە قىيامەت كۈنىگە ئىمانى بار كىشىلەر مەسچىتلەردىن قوغلانىدى قىلىنىپ ئۇنىڭغا كىرىشتىن توسۇلۇپ يۈرگەندىنمۇ ئارتۇق مەسچىتلەرنى ۋەيران قىلىۋېتىش بارمۇ؟! مەسچىتلەرنى ئاۋاتلاشتۇرۇش دېگەنلىك ئۇنى نەقىشلەپ، سىرلاپ بېزەش ئەمەس، بەلكى شۇ مەسچىتتە الله تائالانى زىكىر قىلىش، الله تائالانىڭ بۇيرۇقلىرىنى ئورۇنلاش ۋە مەسچىتلەرنى شېرىك، بىدئەت ۋە خۇراپاتلىقلاردىن تازىلاشتۇر.

## ئىسلامنىڭ غەلىبە قازىنىدىغانلىقىغا ئالدىن بېرىلگەن خۇش بېشارەت توغرىسىدا

﴿مەسجىدلەرگە ئۇلارنىڭ پەقەت قورققان ھالدىلا كىرىشى لايىق ئىدى﴾ يەنى سىلەر (ھەرەمنىڭ) باشقۇرۇشىنى قولۇڭلارغا ئېلىپ بولغاندىن كېيىن، ئۇ كاپىرلار ھەرەمغا كىرمەكچى بولسا سۈلھى ئارقىلىق ۋە سىلەرگە تۆلەشكە تېگىشلىك بولغان تۆلەمنى تۆلەپ كىرىدۇ.

شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككىنى كاپىرلارنىڭ قولىدىن ئېلىپ بىر يىلدىن كېيىن يەنى ھىجرىيەنىڭ 9 ـ يىلى مىنا تېغىدا: «سۆزۈمگە قۇلاق سېلىڭلار! بۇ يىلدىن كېيىن مۇشرىكلارنىڭ ھەج قىلىشىغا يول قويۇلمايدۇ. كەبىنىڭ ئەتراپىنى يالىڭاچ ھالەتتە تاۋاپ قىلىشقا بولمايدۇ. بىر كىشى بىلەن تۈزۈلگەن كېلىشىم بولسا ئۇنىڭ ۋاقتى توشقىچىلا ئەمەل قىلىنىدۇ» دەپ جاكارلاشقا بۇيرۇدى.

بۇ جاكارلاش الله تائالانىڭ تۆۋەندىكى ئايىتىگە ئاساسەن بولدى. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئى مۆمىنلەر! مۇشرىكلار (الله نى ئىنكار قىلغانلىقلىرى ۋە ئۇلارنىڭ ئېتىقادى بۇزۇق بولغانلىقلىرى ئۈچۈن) پەقەت نىجىستۇر، مۇشۇ يىلدىن (يەنى ھىجرىيىنىڭ 9 ـ يىلىدىن) كېيىن ئۇلار مەسجىدى ھەرامغا (يەنى ھەرەمگە) يېقىنلاشمىسۇن (يەنى ھەج قىلمىسۇن، ئۆمرە قىلمىسۇن)﴾[3] يەنى الله تائالا ئۇلارنىڭ يېقىن مۇددەت ئىچىدە ھەرەم مەسچىتى ۋە باشقا مەسچىتلەرنى قايتۇرۇۋېلىشىغا ياردەم بېرىدۇ. مۇشرىكلارنى ئۇلارنىڭ ئالدىدا خار قىلىپ بېرىدۇ. مۇشرىكلاردىن بىرى ھەرەم مەسچىتىگە كىرمەكچى بولسا، ئەگەر مۇسۇلمان بولمىسا مۇسۇلمانلار مېنى تۇتۇپ جازالاش ئۈچۈن ئۆلتۈرۈۋېتىشى مۇمكىن، دېگەن خىيال بىلەن مەسچىتكە قورققان ھالەتتە كىرىدۇ. بۇ الله تائالانىڭ مۇسۇلمانلارغا

---

[1] سۈرە تەۋبە 17 ـ 18 ـ ئايەتلەر.
[2] سۈرە فەتىھ 25 ـ ئايەت.
[3] سۈرە تەۋبە 28 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئۇلارنىڭ يېقىن مۇددەت ئىچىدە غەلىبە قازىنىدىغانلىقىغا بەرگەن خۇش خەۋىرىدۇر. الله تائالا بۇ ۋەدىسىنى ئورۇنلاپ يۇقىرىدا سۆزلەپ ئۆتكەندەك ھەرەم مەسچىتىگە مۇشرىكلارنىڭ كىرىشىنى توستى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەرەب يېرىم ئارىلىدا ئىسلام دىنىدىن باشقا دىننىڭ قېلىپ قالماسلىقىغا ۋە ئەرەب ئارىلىدىن يەھۇدىيلار بىلەن خرىستىئانلارنى كەچۈرۈۋېتىشنى بۇيرۇدى. الله تائالاغا شۈكرى ـ بۇلارنىڭ ھەممىسى ھەرەم مەسچىتى ئەتراپىنىڭ ھۆرمىتى ۋە پۈتۈن ئىنسانلارغا خۇش بېشارەتچى ۋە (دوزاختىن) ئاگاھلاندۇرغۇچى بولۇپ، ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەر چىققان ئورۇننى پاكىزلاش ئۈچۈندۇر. بۇ ئۇلارنىڭ دۇنيادا كۆرگەن رەسۋاچىلىقىدۇر. چۈنكى، ھەر قانداق جازا قىلغان ئىشىغا قاراپ بېرىلىدۇ. ئۇلار مۆمىنلەرنى ھەرەم مەسچىتىگە كىرىشىدىن توسىغان ئىدى، كېيىن ئۇلار ئۆزلىرى مەسچىتكە كىرىشتىن توسالدى. ئۇلار مۆمىنلەرنى مەككىدىن قوغلاپ چىقارغان ئىدى. كېيىن ئۆزلىرى مەككىدىن قوغلاپ چىقىرىلدى.

﴿**ئاخىرەتتە چوڭ ئازابقا (يەنى دوزاخ ئازابىغا) دۇچار بولىدۇ**﴾ يەنى ئۇلارنىڭ كەبىنىڭ ھۆرمىتىنى تۆككەنلىكى، ئۇنىڭ ئەتراپىغا بۇتلارنى تىكلەپ ھاجىتىنى الله تائالادىن باشقىسىدىن تىلىگەنلىكى ۋە ئۇنى يالىغاچ تاۋاپ قىلغانلىقى ئۈچۈن، ئاخىرەتتە قاتتىق ئازاب بار. ھەدىستە دۇنيانىڭ رەسۋاچىلىقىدىن ۋە ئاخىرەتنىڭ ئازابىدىن پاناھ تىلىگەن مەزمۇنلار بار.

ئىمام ئەھمەد، بۇسرا ئىبنى ئەرتانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى پەرۋەردىگارىم! ھەممە ئىشلاردا بىزنىڭ كېيىنلىكىمىزنى ياخشىلاپ بەرگىن بىزنى دۇنيانىڭ رەسۋاچىلىقى ۋە ئاخىرەتنىڭ ئازابىدىن ساقلىغىن»[1] دەپ دۇئا قىلاتتى.

* * * * * * *

وَلِلَّهِ ٱلْمَشْرِقُ وَٱلْمَغْرِبُ ۚ فَأَيْنَمَا تُوَلُّوا۟ فَثَمَّ وَجْهُ ٱللَّهِ ۚ إِنَّ ٱللَّهَ وَٰسِعٌ عَلِيمٌ ﴿١١٥﴾

***مەشرىقمۇ، مەغرىبمۇ (يەنى پۈتۈن يەر يۈزى) الله نىڭدۇر، قايسى تەرەپكە يۈزلەنسەڭلارمۇ، ئۇ الله نىڭ تەرىپى (يەنى سىلەرگە ئىختىيار قىلغان قىبلىسى) دۇر. الله (نىڭ مەغپىرىتى) ھەققەتەن كەڭدۇر، (الله) ھەممىنى بىلگۈچىدۇر***﴿115﴾.

## نامازدا قىبلە تەرەپكە يۈز كەلتۈرۈش توغرىسىدا

الله تائالا بۇ ئايەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ساھابىلىرىغا مەككىدىن چىقىرىۋېتىلگەنلىكى ۋە ئۆزلىرىنىڭ مەسچىتىدىن ۋە ناماز ئوقۇيدىغان يەرلىرىدىن ئايرىلىپ كەتكەنلىكى ئۈچۈن تەسەللى بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككىدىكى چېغىدا كەبە ئالدىدا تۇرسىمۇ (پەلەستىندىكى) بەيتۇلمۇقەددەسكە قاراپ ناماز ئوقۇيتتى. مەدىنىگە بارغاندىن كېيىنمۇ بەيتۇلمۇقەددەسكە قاراپ 16 ياكى 17 ئاي ناماز ئوقۇدى. ئاندىن الله تائالا ئۇنى كەبە تەرەپكە قاراپ ئوقۇشقا بۇيرۇدى.

بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**مەشرىقمۇ، مەغرىبمۇ (يەنى پۈتۈن يەر يۈزى) الله نىڭدۇر، قايسى تەرەپكە يۈزلەنسەڭلارمۇ، ئۇ الله نىڭ تەرىپى (يەنى سىلەرگە ئىختىيار قىلغان قىبلىسى) دۇر. الله (نىڭ مەغپىرىتى) ھەققەتەن كەڭدۇر**﴾.

---

[1] «ئاللاھۇممە ئەھسىن ئاقىبەتەنا فىلئۇمۇرى كۇللىها، ۋەئەجىرنا مىنخىزيىددۇنيا ۋە ئازابىلئاخىرە».

ئەلى ئىبنى ئەبۇتەلھە، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: قۇرئاندا بىرىنچى بولۇپ ئەمەلدىن قالغان ھۆكۈم، قىبلە توغرىسىدىكى ھۆكۈمدۇر. بۇنداق بولۇشتىكى سەۋەب (يەنى قىبلىنىڭ ئۆزگىرىشى) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنىگە بارغاندا، مەدىنە ئاھالىلىرىنىڭ ئىچىدە يەھۇدىيلارمۇ بار ئىدى. الله تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى بەيتۇلمۇقەددەسكە قاراپ (ناماز ئوقۇشقا) بۇيرۇدى. (بۇنىڭ بىلەن) يەھۇدىيلار بەك خۇشال بولۇپ كەتتى. (چۈنكى، بەيتۇلمۇقەددەس يەھۇدىيلارنىڭمۇ قىبلىسى ئىدى). پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بەيتۇلمۇقەددەس تەرەپكە قاراپ بىر نەچچە ئاي (ناماز ئوقۇدى). پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ قىبلىسى (كەبىنى) ياخشى كۆرەتتى (شۇنىڭ ئۈچۈن) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، الله تائالاغا دۇئا قىلىپ ئاسمانغا قارايتتى، ئاندىن الله تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: ﴿بىز سېنىڭ (كەبە قىبلەڭ بولۇشىنى تىلەپ) قايتا ـ قايتا ئاسمانغا قارىغانلىقىڭنى كۆرۈپ تۇرۇۋاتىمىز. سېنى چوقۇم سەن ياقتۇرىدىغان قىبلىگە يۈزلەندۈرىمىز. (نامازدا) يۈزۈڭنى مەسجىدى ھەرام تەرەپكە قىلغىن. (ئى مۆمىنلەر!) قەيەردە بولماڭلار (نامازدا) يۈزۈڭلارنى مەسجىدى ھەرام تەرەپكە قىلىڭلار﴾[1].

قىبلىنى كەبە تەرەپكە ئۆزگەرتكەنلىكىدىن يەھۇدىيلار شەكلىنىپ، مۇسۇلمانلارنى ئىلگىرىكى قىبلىدىن نېمە يۈز ئۆرۈتكەندۇ؟ دېيدۇ. ئاندىن الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېيدۇ: ﴿مەشرىقمۇ، مەغرىبمۇ (يەنى پۈتۈن يەر يۈزى) الله نىڭدۇر﴾.

﴿قايسى تەرەپكە يۈزلەنسەڭلەرمۇ، ئۇ الله نىڭ تەرىپى (يەنى سىلەرگە ئىختىيار قىلغان قىبلىسى) دۇر. الله (نىڭ مەغپىرىتى) ھەقىقەتەن كەڭدۇر، (الله) ھەممىنى بىلگۈچىدۇر﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىكرىمە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: قايسى تەرەپكە يۈزلەنسەڭلەر مەيلى شەرق ياكى غەرب بولسۇن (شۇ تەرەپتە) الله تائالانىڭ قىبلىسى بار.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇجاھىد مۇنداق دەيدۇ: قەيەردە بولۇڭلار سىلەرنىڭ يۈزلىنىدىغان قىبلەڭلار كەبىدۇر. الله تائالا بۇ ئايەتنى كەبە تەرەپكە يۈزلىنىشنى پەرز قىلىشتىن بۇرۇن چۈشۈرگەن، دېگەن كۆز قاراشمۇ بار.

ئىبنى جەرىر مۇنداق دەيدۇ: بەزى ئالىملار بۇ ئايەت سەپەر ئۈستىدە كېتىۋاتقان ياكى ئۇرۇش قىلىۋاتقان ۋە ياكى قورقۇنچلۇق ھالەتتە نەپلە ناماز ئوقۇماقچى بولغان كىشى مەيلى شەرققە ياكى غەرب تەرەپكە قاراپ ناماز ئوقۇسا رۇخسەت قىلىنىدۇ دەپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا چۈشكەن، دەيدۇ.

ئىبنى ئۆمەرنىڭ مىنگەن ئۇلىغى قايسى تەرەپكە قاراپ مېڭىۋاتقان بولسا شۇ تەرەپكە قاراپ نەپلە ناماز ئوقۇيدىغانلىقى رىۋايەت قىلىنىدى. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شۇنداق قىلىدىغانلىقىنى دەپ بەرگەن ئىدى.

ئىمام بۇخارى، نافىئنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئىبنى ئۆمەردىن قورقۇنچ قايسى ھالەتكە يەتكەندە قورقۇنچ نامىزى ئوقۇلىدۇ؟ دەپ سورالسا، ئۇ، نامازنى سۈپەتلەپ بېرەتتى. ئاندىن ئەگەر قورقۇنچ بۇنىڭدىن ئېشىپ كەتسە قىبلىگە يۈز كەلتۈرۈڭلار ياكى كەلتۈرمەڭلار مېڭىۋېتىپ ياكى ئۇلاقلىق ناماز ئوقۇساڭلار بولىدۇ، دەيتتى. نافىئ: مەن ئىبنى ئۆمەرنىڭ بۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئاڭلىغانلىقىغا گۇمان قىلمايمەن، دېدى.

---

[1] سۈرە بەقەرە 144- ئايەتنىڭ بىرقىسمى

بۇ ئايەتنى يەنە، قاراڭغۇ كېچىسى ياكى بۇلۇتلۇق كۈنى ۋە ياكى باشقا سەۋەبلەر بىلەن قىبلىنى پەرەز قىلالماي باشقا تەرەپكە قاراپ ناماز ئوقۇغان كىشىنىڭ نامىزىنىڭ دۇرۇس بولىدىغانلىقى توغرىسىدا چۈشكەن دېگەن كۆز ـ قاراشلارمۇ بار.

## مەدىنىدىكى كىشلەرنىڭ قىبلىسىنىڭ شەرق بىلەن غەربىنىڭ ئارىلىقىدا بولىدىغانلىقى توغرىسىدا

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ھافىز ئەبۇبەكرى ئىبنى مەردەۋەي، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «مەدىنە، شام ۋە ئىراقلىقلارنىڭ قىبلىسى شەرق بىلەن غەربىنىڭ ئارىلىقىدىدۇر (يەنى ئۇلارنىڭ قىبلىسى جەنۇبتىدۇر)».
بۇ مەنىنى كۈچلەندۈرۈپ تىرمىزى بىلەن ئىبنى ماجە مۇنداق دەپ رىۋايەت قىلىدۇ: «شەرق بىلەن غەربىنىڭ ئارىلىقى قىبلىدۇر».

﴿**اللّٰه (نىڭ مەغپىرىتى) ھەقىقەتەن كەڭدۇر، (اللّٰه) ھەممىنى بىلگۈچىدۇر**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى جەرىر مۇنداق دەيدۇ: اللّٰه تائالانىڭ سېخىلىقى ۋە مەرھەمىتى ھەممە بەندىلەرگە كەڭرىدۇر.

﴿**بىلگۈچىدۇر**﴾ يەنى اللّٰه تائالا بەندىلەرنىڭ قىلىۋاتقان ئىشلىرىنى بىلىپ تۇرغۇچى. اللّٰه تائالانىڭ بىلىشىدىن ھېچ بىر نەرسە مۇستەسنا ئەمەس.

* * * * * * *

وَقَالُواْ ٱتَّخَذَ ٱللَّهُ وَلَدٗاۗ سُبۡحَٰنَهُۥۖ بَل لَّهُۥ مَا فِي ٱلسَّمَٰوَٰتِ وَٱلۡأَرۡضِۖ كُلّٞ لَّهُۥ قَٰنِتُونَ ﴿١١٦﴾ بَدِيعُ
ٱلسَّمَٰوَٰتِ وَٱلۡأَرۡضِۖ وَإِذَا قَضَىٰٓ أَمۡرٗا فَإِنَّمَا يَقُولُ لَهُۥ كُن فَيَكُونُ ﴿١١٧﴾

***ئۇلار (يەنى يەھۇدىيلار، ناسارالار، مۇشرىكلار): «اللّٰه نىڭ بالىسى بار» دەيدۇ. اللّٰه (ئۇلارنىڭ گۇمان قىلغان نەرسىسىدىن) پاكتۇر، ئۇنداق ئەمەس، ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى اللّٰه نىڭدۇر، ھەممىسى ئۇنىڭغا بويسۇنغۇچىدۇر***﴿116﴾***. اللّٰه ئاسمانلار ۋە زېمىننى يوقتىن بار قىلغۇچىدۇر. بىر ئىشنى ۋۇجۇتقا كەلتۈرۈشنى ئىرادە قىلسا («ۋۇجۇتقا كەل») دەيدۇ ـ دە، ئۇ ۋۇجۇتقا كېلىدۇ***﴿117﴾.

## اللّٰه تائالانىڭ بالىسى بار دېگەنلەرگە بېرىلگەن رەددىيە توغرىسىدا

بۇ ئايەت ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ئايەتلەردە پەرىشتىلەرنى اللّٰه تائالانىڭ قىزلىرى دەپ قارىغان خرىستىئان، يەھۇدىي ۋە ئەرەب مۇشرىكلىرىگە رەددىيە بېرىشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.
ئۇلارنىڭ اللّٰه نىڭ بالىسى بار دەپ قىلغان دەۋاسىنىڭ يالغان ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ اللّٰه تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**اللّٰه (ئۇلارنىڭ گۇمان قىلغان نەرسىسىدىن) پاكتۇر**﴾ يەنى اللّٰه تائالا (ئۇلارنىڭ قىلغان سۆزلىرىدىن) پاكتۇر.

﴿**ئۇنداق ئەمەس، ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى اللّٰه نىڭدۇر، ھەممىسى ئۇنىڭغا بويسۇنغۇچىدۇر**﴾ يەنى سىلەر بوھتان قىلىپ، توقۇپ چىققاندەك ئەمەس. بەلكى ئاسمان زېمىن ۋە ئۇنىڭ ئىچىدىكى ئىگىدارچىلىق اللّٰه تائالاغا خاستۇر. مەخلۇقاتلىرى ئۇستىدە ئۆزى خالىغاننى

قىلغۇچىدۇر. الله تائالا ئۇلارنىڭ ياراتقۇچىسى، رىزىق بەرگۈچىسى، ئۇلارنىڭ (ئىشلىرىنى، ئۆمۈرىنى، رىزقىنى) ئۆلچىگۈچى، (بارلىق نەرسىلەردىن پايدىلانسۇن دەپ ئۇ نەرسىلەرنى) ئۇلارغا كۆندۈرۈپ بەرگۈچى، ئۇلارنى ماڭدۇرغۇچى (ئىنسان، پەرىشتە ۋە جىنلارنىڭ) ھەممىسى الله نىڭ بەندىسى ۋە قۇلى تۇرسا، قانداق قىلىپ پەرىشتىلەر الله تائالانىڭ بالىسى بولۇپ قالسۇن! (الله تائالا بارلىق ئەيىب نۇقسانلاردىن پاكتۇر). بالا دېگەن ئىككى ئوخشاش نەرسىنىڭ ئارىلىقىدىن ۋۇجۇتقا كېلىدۇ. الله تائالا كاتتىلىقىدا ۋە چوڭلۇقىدا ھېچقانداق بىر ئوخشىشى ياكى بىر شېرىكى ۋە ياكى ئايال ھەمراھى بولمىسا قانداق بولۇپ ئۇنىڭ بالىسى بولسۇن؟

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿الله ئاسمانلارنى ۋە يەرنى ئۆرنەكسىز ياراتقۇچىدۇر، الله نىڭ خوتۇنى يوق تۇرسا، قانداقمۇ بالىسى بولسۇن؟ ھەممە نەرسىنى الله ياراتقان، ھەممە نەرسىنى الله ئوبدان بىلگۈچىدۇر﴾[1] ﴿ئۇلار: «الله نىڭ بالىسى بار» دېيىشتى. سىلەر شەك - شۈبھىسىز قەبىھ بىر سۆزنى قىلدىڭلار. بۇ سۆزنىڭ (يامانلىقىدىن) ئاسمانلار پارچىلىنىپ كەتكىلى، يەر يېرىلىپ كەتكىلى، تاغلار گۇمران بولۇپ كەتكىلى تاس قالدى. بۇ شۇنىڭ ئۈچۈنكى، ئۇلار الله نىڭ بالىسى بار دەپ دەۋا قىلدى. بالىسى بولۇش الله غا لايىق ئەمەستۇر. ئاسمانلاردا ۋە زېمىندا الله غا بەندە بولۇپ بويسۇنمايدىغان ھېچ مەخلۇق يوقتۇر. شەك - شۈبھىسىزكى، الله ئۇلارنى تولۇق ئىگەللىدى ۋە سانىنى مۇكەممەل بىلدى. قىيامەت كۈنى ئۇلارنىڭ ھەممىسى الله نىڭ دەرگاھىغا تەنھا كېلىدۇ﴾[2] ﴿(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، ئۇ - الله بىردۇر. ھەممە الله غا موھتاجدۇر. الله بالا تاپقانمۇ ئەمەس، تۇغۇلغانمۇ ئەمەس. ھېچ كىشى ئۇنىڭغا تەڭداش بولالمايدۇ﴾[3].

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىمام بۇخارى، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ئادەم بالىسى مېنى يالغانچى قىلدى، ئۇنداق قىلىشقا ئۇنىڭ (ھەققى) يوق ئىدى. ئۇ مېنى تىللىدى، مېنى تىللاشقا ھەققى يوق ئىدى. ئۇنىڭ مېنى يالغانچى قىلغىنى مېنىڭ ئۇنى (ئۆلگەندىن كېيىن) بۇرۇنقىغا ئوخشاش تىرىلدۈرۈشۈمگە قۇدرىتىمنىڭ يېتىدىغانلىقىغا گۇمان قىلغانلىقىدۇر. ئۇنىڭ مېنى تىللىغىنى ئۇنىڭ (الله تائالانىڭ) بالىسى بار دېگەن سۆزىدۇر. مەن ئۆزەمگە ئاياللىق بولۇشتىن ياكى باللىق بولۇشتىن پاكتۇرمەن».

يەنە بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «ئاڭلىغان ئەزىيەتكە الله تائالادىنمۇ سەبىرلىكرەك بىر زات يوق. الله تائالا ئۇلارغا رىزىق بېرىپ، ئۇلارنى خاتىرجەم ۋە تېنىنى سالامەت قىلسىمۇ، ئۇلار الله تائالانىڭ بالىسى بار دەپ (دەۋا قىلدى)».

## بارلىق مەۋجۇداتنىڭ ﷲ تائالاغا بويسۇندىغانلىقى توغرىسىدا

﴿**ھەممىسى ئۇنىڭغا بويسۇنغۇچىدۇر**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە كۆپلىگەن ئالىملا ئۆزىنىڭ كۆز - قاراشلىرىنى ئوتتۇرىغا قويىدى. بۇنىڭغا بېرىلگەن تەبىرلەر مەنا جەھەتتىن بىرى - بىرىگە يېقىن كېلىدۇ. بۇ سۆزلەرنىڭ يىغىندىسى مۇجاھىدنىڭ: بارلىق مەۋجۇدات ئۇنىڭغا بويسۇنغۇچى، دېگەن سۆزىدۇر.

[1]- سۈرە ئەنئام 101- ئايەت.
[2]- سۈرە مەريەم 88 — 95 – ئايەتكىچە
[3] سۈرە ئىخلاس 1 — 4 - ئايەتكىچە.

بويسۇنۇش ئىختىيارى ۋە مەجبۇرى دەپ ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئاسمانلاردىكىلەر ۋە زېمىندىكىلەر (يەنى پەرىشتىلەر، ئىنسانلار ۋە جىنلار) ئىختىيارى ۋە مەجبۇرىي يوسۇندا الله غا بويسۇنىدۇ، ئەتىگەن ـ ئاخشامدا (يەنى داۋاملىق تۈردە) ئۇلارنىڭ سايىلىرىمۇ بويسۇنىدۇ﴾[1].

## ئايەتتىكى «بەدىيئ» دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى توغرىسىدا

﴿الله ئاسمانلار ۋە زېمىننى يوقتىن بار قىلغۇچىدۇر﴾ يەنى الله تائالا ئاسمان زېمىننى بۇنىڭدىن ئىلگىرى تەڭدىشى بولمىغان ھالەتتە ياراتقۇچىدۇر. (بەدىيئ) نىڭ مەنىسى بىر نەرسىنى يوقلۇقتىن پەيدا قىلغۇچى دېگەن بولىدۇ.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى جەرىر مۇنداق دەيدۇ: الله تائالا بالىسى بولۇشتىن پاكتۇر. ئۇ ئاسمان ـ زېمىندىكى نەرسىنىڭ ئىگىسىدۇر. ئاسمان زېمىندىكى ھەممە نەرسە الله تائالانىڭ بىرلىك ۋە بارلىقىغا گۇۋاھلىق بېرىدۇ ۋە الله تائالاغا بويسۇنىدىغانلىقىنى ئىقرار قىلىدۇ. الله تائالا ئۇ نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى يوقتىن بار قىلغۇچىدۇر. بۇ بولسا الله تائالانىڭ ئاسمان ـ زېمىننى يوق يەردىن ياراتقانلىقىغا ئىنسانلارنىڭ ئىچىدىن بىردىن ـ بىر گۇۋاھچى بولىدىغان كىشى، خرىستىئانلار الله تائالانىڭ بالىسى دەپ قارىغان ئىسا ئەلەيھىسسالام ئىكەنلىكىنى بەندىلىرىگە بىلدۈرۈپ قويغانلىقىدۇر ۋە ئاسمان ـ زېمىننى يوقتىن بار قىلغان زات، ئىسا ئەلەيھىسسالامنى ئۆز قۇدرىتى بىلەن ئاتىسىز ياراتقانلىقىنى ئۇقتۇرۇپ قويغانلىقىدۇر.

﴿بىر ئىشنى ۋۇجۇتقا كەلتۈرۈشنى ئىرادە قىلسا («ۋۇجۇتقا كەل») دەيدۇ ـ دە، ئۇ ۋۇجۇتقا كېلىدۇ﴾ الله تائالا بۇ يەردە ئۆزىنىڭ ناھايىتى قۇدرەتلىك زات ئىكەنلىكىنى بايان قىلىدۇ. ئۇ بىر نەرسىنى (تەقدىردە) پۈتۈپ، ئۇنىڭ ۋۇجۇتقا كېلىشىنى خالىسا بىر قېتىمدىلا ئۇنىڭغا بول دېگەن بۇيرۇقنى بېرىدۇ، شۇ ھامانلا الله تائالانىڭ خاھىشى بويىچە بولىدۇ.

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿الله بىرەر شەيئىنى (يارىتىشنى) ئىرادە قىلسا، ئۇنىڭغا «ۋۇجۇتقا كەل» دەيدۇ ـ دە، ئۇ ۋۇجۇتقا كېلىدۇ﴾[2] ﴿بىز بىرەر شەيئىنى ۋۇجۇتقا كەلتۈرمەكچى بولساق، ئۇنىڭغا: «ۋۇجۇتقا كەل» دېيىمىز ـ دە، ئۇ ۋۇجۇتقا كېلىدۇ﴾[3] ﴿(بىرەر شەيئىنى ياراتماقچى بولساق) بىزنىڭ ئەمرىمىز پەقەت بىر سۆزدۇر، (ئۇ) كۆزنى يۇمۇپ ئاچقاننىڭ ئارىلىقىدا (ئورۇنلىنىدۇ)﴾[4] الله تائالا بول دېگەن سۆزى بىلەن ئىسانى ياراتقانلىقىنى ۋە ئۇنىڭ الله تائالا خالىغاندەك بولغانلىقىنى كۆرسەتتى. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿شۈبھىسىزكى، الله نىڭ نەزىرىدە ئىسانىڭ مىسالى (ئۇ ئاتىسىز يارىتىلغانلىقتىن )ئادەمنىڭ (يەنى ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ) مىسالىغا ئوخشايدۇ. ئادەمنى الله (ئاتا ـ ئانىسىز) تۇپىراقتىن ياراتتى، ئاندىن ئۇنىڭغا: «ۋۇجۇتقا كەل» دېدى ـ دە، ئۇۋۇجۇتقا كەلدى (ئىسانىڭ ئىشى ئادەمنىڭ ئىشىدىن ئەجەبلىنەرلىك ئەمەس)﴾[5].

---

[1] سۈرە رەئد 15 - ئايەت.
[2] سۈرە ياسىن 82 - ئايەت.
[3] سۈرە نەھل 40 - ئايەت.
[4] سۈرە قەمەر 50 - ئايەت.
[5] سۈرە ئال ئىمران 59 - ئايەت.

* * * * * * *

وَقَالَ ٱلَّذِينَ لَا يَعۡلَمُونَ لَوۡلَا يُكَلِّمُنَا ٱللَّهُ أَوۡ تَأۡتِينَآ ءَايَةٞۗ كَذَٰلِكَ قَالَ ٱلَّذِينَ مِن قَبۡلِهِم مِّثۡلَ قَوۡلِهِمۡۘ تَشَٰبَهَتۡ قُلُوبُهُمۡۗ قَدۡ بَيَّنَّا ٱلۡأٓيَٰتِ لِقَوۡمٖ يُوقِنُونَ ﴿١١٨﴾

***بىلمەيدىغانلار (يەنى قۇرەيش كاپىرلىرى): «الله نىمە ئۈچۈن بىز بىلەن سۆزلەشمەيدۇ ؟ ياكى نىمە ئۈچۈن بىزگە (راست پەيغەمبەرلىكىنىڭ دەلىلى سۈپىتىدە) بىرەر مۆجىزە كەلمەيدۇ؟» دەيدۇ. ئۇلاردىن بۇرۇن ئۆتكەنلەرمۇ (پەيغەمبەرلىرىگە) شۇنداق سۆزنى قىلغان ئىدى؛ ئۇلارنىڭ دىللىرى بىر - بىرىگە ئوخشايدۇ. ئايەتلىرىمىزنى جەزمەن ئىشىنىدىغان (يەنى ھەقىقەت ئىزدەيدىغان) قەۋم ئۈچۈن ھەقىقەتەن بايان قىلدۇق*** ﴿118﴾.

مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: رافىئە ئىبنى ھۇرەيمىلە دېگەن يەھۇدىي پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئى مۇھەممەد! ئەگەر سەن الله تائالا تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەر بولساڭ، الله تائالاغا دېگىن، ئۇ، بىز ئاڭلىغۇدەك قىلىپ سۆزلەپ بەرسۇن دەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن الله تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى. ﴿**بىلمەيدىغانلار (يەنى قۇرەيش كاپىرلىرى): «الله نىمە ئۈچۈن بىز بىلەن سۆزلەشمەيدۇ ؟ ياكى نىمە ئۈچۈن بىزگە (راست پەيغەمبەرلىكىنىڭ دەلىلى سۈپىتىدە) بىرەر مۆجىزە كەلمەيدۇ؟» دەيدۇ**﴾ بۇ ئايەت ھەققىدە ئەبۇئالىيە، رەبىيئ ئىبنى ئەنەس، قەتادە ۋە سۇددى قاتارلىقلار مۇنداق دەيدۇ: (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بۇ سۆزنى دېگەنلەر) ئەرەبنىڭ كاپىرلىرى ئىدى.

﴿**ئۇلاردىن بۇرۇن ئۆتكەنلەرمۇ (پەيغەمبەرلىرىگە) شۇنداق سۆزنى قىلغان ئىدى**﴾ بۇ ئايەتتە كۆزدە تۇتۇلغانلار يەھۇدىي ۋە خىرىستىئانلاردۇر. (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بۇ سۆزنى) ئەرەب مۇشرىكلىرى دېدى، دېگەن كىشىلەرنىڭ سۆزىنى تۆۋەندىكى ئايەتلەر كۈچلەندۈرىدۇ.

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇلارغا (مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ راست پەيغەمبەرلىكىنى كۆرسىتىدىغان) بىرەر مۆجىزە كەلگەن چاغدا، (ئۇلار) بىزگە پەيغەمبەرلەرگە بېرىلگەن مۆجىزە بېرىلمىگىچە (ئۇنىڭغا) ھەرگىز ئىشەنمەيمىز، دەيدۇ. الله پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىسىنى قەيەرگە ئورنىتىشنى (يەنى كىمنىڭ ئۇنىڭ ئەھلى بولىدىغانلىقىنى) ئوبدان بىلىدۇ، (بۇ) گۇناھكارلار ئۆزلىرى ئىشلەتكەن ھىيلە - مىكىرلەر تۈپەيلىدىن الله نىڭ دەرگاھىدا خورلۇققا ۋە قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ﴾[1] ﴿ئۇلار ئېيتتى: «تاكى سەن بىزگە يەر ئاستىدىن بىر بۇلاقنى ئېتىلدۇرۇپ چىقارمىغىچە ساڭا ھەرگىز ئىشەنمەيمىز، ياكى سېنىڭ خورمىلىق، تاللىق ۋە ئوتتۇرىسىدىن ئۆستەڭلەر ئېقىپ تۇرىدىغان بىر بېغىڭ بولسۇن. ياكى سەن ئېيتقاندەك ئۈستىمىزگە ئاسماننى پارچە - پارچە قىلىپ چۈشۈرگىن، ياكى (پەيغەمبەرلىكىڭگە) گۇۋاھچى قىلىپ الله نى ۋە پەرىشتىلەرنى ئالدىمىزغا كەلتۈرگىن. ياكى سېنىڭ ئالتۇندىن ئۆيۈڭ بولسۇن، ياكى سەن (شوتا بىلەن) ئاسمانغا چىققىن، تاكى (الله تەرىپىدىن سېنىڭ ئۇنىڭ بەندىسى ۋە پەيغەمبىرى ئىكەنلىكىڭ يېزىلغان) بىز ئوقۇيالايدىغان بىر كىتابنى ئېلىپ چۈشمىگىچە سېنىڭ ئاسمانغا چىققانلىقىڭغا ھەرگىز ئىشەنمەيمىز». (ئى مۇھەممەد! ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، «الله پاكتۇر، مەن پەقەت بىر پەيغەمبەر

[1] سۈرە ئەنئام 124 - ئايەت.

ئىنسانىمەن (الله نىڭ ئىزنى بولمىسا ھېچ ئادەم بىرەر مۆجىزە كەلتۈرەلمەيدۇ)»﴾[1] ﴿بىزگە مۇلاقات بولۇشنى ئۈمىد قىلمايدىغانلار (يەنى مۇشرىكلار): «نېمىشقا بىزگە پەرىشتىلەر چۈشۈرۈلمەيدۇ، ياكى (بىز نېمىشقا) پەرۋەردىگارىمىزنى كۆرمەيمىز» دېيىشتى﴾[2] ﴿بەلكى ئۇلاردىن ھەر كىشى ئۆزىگە ئوچۇق سەھىپىلەر بېرىلىشىنى خالايدۇ (يەنى ئۇلار الله نىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلىنغان كىتابىدەك كىتاب نازىل قىلىنىشىنى تەمە قىلىدۇ)﴾[3].

بۇ ئايەتلەردىن باشقا نۇرغۇنلىغان ئەرەب مۇشرىكلىرىنىڭ كاپىرلىقىنى بىلدۈرىدىغان ئايەتلەر بار. (يەنى بۇ ئايەتلەر بۇ تۆردىكى ئايەتتە ئەرەب كاپىرلىرى كۆزدە تۇتۇلىدۇ دېگەن كىشىلەرنىڭ سۆزىنى كۈچلەندۈردۇ) ئەرەب مۇشرىكلىرىنىڭ (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن قارشىلىشىشى) ۋە ئۇلارنىڭ ئىلگىرىكى ئۈممەتلەر (پەيغەمبەرلەردىن سورىغاندەك) ئۆزلىرىنىڭ ھاجىتى يوق نەرسىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن سورىغانلىقىغا تۈرتكە بولغان نەرسە ئۇلارنىڭ كۇپۇرلۇقى ۋە جاھىللىقىدۇر.

الله تائالا ئىلگىرىكىلەرنىڭ سوئال سورىغانلىقى توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئەھلى كىتاب (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) سەندىن ئۆزلىرىگە ئاسماندىن بىر كىتاب چۈشۈرۈشنى سورايدۇ، ئۇلار مۇسادىن بۇنىڭدىنمۇ چوڭراقىنى سوراپ: «بىزگە الله نى ئاپئاشكارا كۆرسەتكىن» دېگەن ئىدى﴾[4] ﴿ئۆز ۋاقتىدا: «ئى مۇسا! الله نى ئوپئوچۇق كۆرمىگىچە ساڭا ھەرگىز ئىشەنمەيمىز» دېدىڭلار ـ دە، (سىلەرگە نازىل بولغان ئازابنى) كۆرۈپ تۇرغىنىڭلار ھالدا سىلەرنى چاقماق سوقتى﴾[5].

﴿ئۇلارنىڭ دىللىرى بىر ـ بىرىگە ئوخشايدۇ﴾ يەنى ئەرەب مۇشرىكلىرىنىڭ دىللىرى كۇپۇرلۇق ۋە قارشىلىشىشتا بۇرۇن ئۆتكەن كىشىلەرنىڭ دىللىرىغا ئوخشاپ كەتتى.

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇلاردىن ئىلگىرىكى ئۈممەتلەرمۇ شۇنداق ئىدى، ئۇلارغا ھەر پەيغەمبەر كەلسىلا ئۇلار (ئۇنى): «بىر سېھىرگەر ياكى بىر مەجنۇن» دېدى. ئۇلار (پەيغەمبەرلەرنى ئىنكار قىلىشنى) بىر ـ بىرىگە تەۋسىيە قىلىشقانمۇ؟ ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس (يەنى ئۇلار بىر ـ بىرىگە ئۇنداق تەۋسىيە قىلىشقان ئەمەس) ئۇلار ھەددىدىن ئاشقۇچى قەۋمدۇر﴾[6].

﴿ئايەتلىرىمىزنى جەزمەن ئىشىنىدىغان (يەنى ھەقىقەت ئىزدەيدىغان) قەۋم ئۈچۈن ھەقىقەتەن بايان قىلدۇق﴾ يەنى پەيغەمبەرگە ئىشەنگەن، ئۇنىڭغا ئەگەشكەن، ئۇلار الله تائالا تەرىپىدىن ئېلىپ كەلگەن دىنني چۈشەنگەن كىشىگە قايتا بىر سوئال سوراشقا ئېھتىياجى چۈشۈپ قالمىغۇدەك دەرىجىدە پەيغەمبەرلەرنىڭ راستلىقىنى ئىسپاتلايدىغان پاكىتلارنى بايان قىلدۇق.

ئەمما الله تائالا دىل ۋە قۇلاقلىرىنى پېچەتلىۋەتكەن ۋە كۆزلىرىنى پەردىلىۋەتكەن (ئۇلاردا ھەقنى بىلىدىغان دىل، ھەقنى كۆرىدىغان كۆز ۋە ھەقنى ئاڭلايدىغان قۇلاق يوق). كىشىلەر توغرىسىدا الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿شۈبھىسىزكى، پەرۋەردىگارىڭنىڭ لەنىتىگە تېگىشلىك بولغانلار ئىمان

[1] سۈرە ئىسرا 90 — 93 ـ ئايەتكىچە.
[2] سۈرە فۇرقان 21 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە مۇددەسسىر 52 ـ ئايەت.
[4] سۈرە نىسا 153 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[5] سۈرە بەقەرە 55 ـ ئايەت.
[6] سۈرە زارىيات 52 — 53 ـ ئايەتلەر.

ئېيتمايدۇ. ئۇلارغا پۈتۈن مۆجىزىلەركۆرستىلگەن تەقدىردىمۇ، قاتتىق ئازابنى كۆرمىگىچە (ئىمان ئېيتمايدۇ)﴾[1].

* * * * * * *

إِنَّآ أَرۡسَلۡنَٰكَ بِٱلۡحَقِّ بَشِيرٗا وَنَذِيرٗاۖ وَلَا تُسۡـَٔلُ عَنۡ أَصۡحَٰبِ ٱلۡجَحِيمِ ﴿١١٩﴾

***بىز سېنى ھەقىقەتەن (مۆمىنلەرگە جەننەت بىلەن) خۇش خەۋەر بەرگۈچى، (كاپىرلارنى دوزاخ ئازابىدىن) ئاگاھلاندۇرغۇچى قىلىپ ھەق (دىن) بىلەن ئەۋەتتۇق. سەن ئەھلى دوزاخ (يەنى كاپىرلاردىن ئىمان ئېيتمىغانلار) توغرىسىدا جاۋابكار ئەمەسسەن***﴿119﴾.

﴿سەن ئەھلى دوزاخ (يەنى كاپىرلاردىن ئىمان ئېيتمىغانلار) توغرىسىدا جاۋابكار ئەمەسسەن﴾ يەنى بىز ساڭا ئىمان كەلتۈرمىگەن كىشىنىڭ ھېسابىنى سەندىن سورىمايمىز.

بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿سېنىڭ مەسئۇلىيىتىڭ پەقەت تەبلىغ قىلىشتۇر. بىزنىڭ مەسئۇلىيىتىمىز ھېساب ئېلىشتۇر﴾[2] ﴿سەن (ئۇلارغا) ۋەز - نەسىھەت قىلغىن، سەن پەقەت (ئۇلارغا) ۋەز - نەسىھەت قىلغۇچىسەن. سەن ئۇلارغا مۇسەللەت (يەنى ئۇلارنى ئىمانغا مەجبۇرلىغۇچى) ئەمەسسەن﴾[3] ﴿بىز ئۇلارنىڭ (يەنى قۇرەيش كۇففارلىرىنىڭ) ئېيتىدىغان سۆزلىرىنى ئوبدان بىلىمىز، سەن ئۇلارنى (ئىسلامغا) زورلىغۇچى ئەمەسسەن، مېنىڭ ئاگاھلاندۇرۇشۇمدىن قورقىدىغانلارغا (قۇرئان بىلەن) ۋەز - نەسىھەت قىلغىن﴾[4].

## پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەۋراتتىكى سۈپەتلىرى توغرىسىدا

ئىمام ئەھمەد، ئاتا ئىبنى يەسارنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاسقا ئۇچراپ، ئۇنىڭغا: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەۋراتتىكى سۈپەتلىرىدىن خەۋەر بەرسەڭ دېدىم. ئۇ: ماقۇل دەپ، الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئۇ تەۋراتتا قۇرئاندا كەلگەن سۈپەتلىرى بىلەن سۈپەتلەنگەن دەيدۇ (ئۇنىڭ تەۋراتتا كەلگەن سۈپەتلىرى): «ئى پەيغەمبەر بىز سېنى گۇۋاھچى، بېشارەتچى، ئاگاھلاندۇرغۇچى ۋە بىلىمسىزلەرنى(ئىسلام دىنى ئارقىلىق دوزاختىن) ساقلىغۇچى قىلىپ ئەۋەتتۇق. سەن مېنىڭ بەندەم ۋە پەيغەمبىرىم. سېنى تەۋەككۇل قىلغۇچى دەپ ئاتىدىم. بازارلاردا قوپال، ئەدەپسىز ۋە ۋاراڭ - چۇرۇڭ قىلمايدۇ. ئۇ، يامانلىققا يامانلىق قىلمايدۇ. بەلكى (يامانلىق قىلغۇچىنى) كەچۈرىدۇ. ئۇنىڭ بىلەن الله تائالا ئېزىپ كەتكەن مىللەتنى ئۇ (پەيغەمبەر) ئارقىلىق توغرا يولغا باشلاپ، ئۇلار ”الله دىن باشقا ئىبادەتكە لايىق زات يوق“ دېمىگۈچە ئۇ (پەيغەمبەر) نىڭ جېنىنى ھەرگىز ئالمايدۇ. ئاندىن الله تائالا ئۇنىڭ بىلەن قارىغۇ كۆزلەرنى، گاس قۇلاقلارنى ۋە ئېتىلىپ قالغان دىللارنى ئاچىدۇ»[5].

* * * * * * *

---

[1] سۈرە يۇنۇس 96 — 97 - ئايەتلەر.
[2] سۈرە رەئد 40 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە غاشىيە 21 — 22 - ئايەتلەر.
[4] سۈرە قاف 45 - ئايەت.
[5] بۇ يەردىكى كۆرمەيدىغان كۆز ۋە ئاڭلىمايدىغان قۇلاق بىر نەرسىنى كۆرۈش ۋە ئاڭلاش سېزىمى يوقۇلۇپ كەتكەن قۇلاق ۋە كۆزلەر بولماستىن، كۆرۈنۈشتە ساق - سالامەت بولسىمۇ ھەقىقەتنى كۆرمەيدىغان ۋە ئاڭلىمايدىغان كۆز ۋە قۇلاقلاردۇر.

وَلَن تَرۡضَىٰ عَنكَ ٱلۡيَهُودُ وَلَا ٱلنَّصَٰرَىٰ حَتَّىٰ تَتَّبِعَ مِلَّتَهُمۡۗ قُلۡ إِنَّ هُدَى ٱللَّهِ هُوَ ٱلۡهُدَىٰۗ وَلَئِنِ
ٱتَّبَعۡتَ أَهۡوَآءَهُم بَعۡدَ ٱلَّذِي جَآءَكَ مِنَ ٱلۡعِلۡمِ مَا لَكَ مِنَ ٱللَّهِ مِن وَلِيّٖ وَلَا نَصِيرٍ ١٢٠ ٱلَّذِينَ ءَاتَيۡنَٰهُمُ
ٱلۡكِتَٰبَ يَتۡلُونَهُۥ حَقَّ تِلَاوَتِهِۦٓ أُوْلَٰٓئِكَ يُؤۡمِنُونَ بِهِۦۗ وَمَن يَكۡفُرۡ بِهِۦ فَأُوْلَٰٓئِكَ هُمُ ٱلۡخَٰسِرُونَ ١٢١

*سەن يەھۇدىيلار ۋە ناسارالارنىڭ دىنىغا كىرمىگىچە ئۇلار سەندىن ھەرگىزمۇ رازى بولمايدۇ. (ئى مۇھەممەد! ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، «توغرا يول پەقەت الله نىڭ يولىدۇر». ساڭا ئىلىم كەلگەندىن كېيىن (يەنى پاكىتلىق ھەقىقەت ساڭا ئاشكارا بولغاندىن كېيىن)، ئەگەر سەن ئۇلارنىڭ نەپسى خاھىشلىرىغا ئەگىشىدىغان بولساڭ، (سېنى الله نىڭ ئازابىدىن قۇتقۇزىدىغان) ھېچقانداق دوستمۇ بولمايدۇ، مەدەتكارمۇ بولمايدۇ﴿120﴾. بىز ئاتا قىلغان كىتابنى تېگىشلىك رەۋىشتە ئوقۇيدىغانلار بار، ئەنە شۇلار ئۇنىڭغا ئىشىنىدۇ. كىملەركى كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) ئىنكار قىلىدىكەن، ئۇلار زىيان تارتقۇچىلاردۇر﴿121﴾.*

**﴿سەن يەھۇدىيلار ۋە ناسارالارنىڭ دىنىغا كىرمىگىچە ئۇلار سەندىن ھەرگىزمۇ رازى بولمايدۇ﴾** بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى جەرىر مۇنداق دەيدۇ: (الله تائالا مۇنداق دەيدۇ): ئى مۇھەممەد! يەھۇدىيلار ۋە خرىستىئانلار ھەرگىزمۇ سەندىن رازى بولمايدۇ. سەن ئۇلارنى رازى قىلىدىغان، ئۇلارغا ياقىدىغان نەرسىنى ئىزدەشنى قويۇپ، الله تائالا ساڭا ئەۋەتكەن ھەقىقەتكە ئۇلارنى چاقىرىش ئارقىلىق الله تائالانىڭ رازىلىقىنى ئىزدىگىن.

**﴿(ئى مۇھەممەد! ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، «توغرا يول پەقەت الله نىڭ يولىدۇر»﴾** يەنى ئى مۇھەممەد (ئۇلارغا) مەن ئېلىپ كەلگەن الله تائالانىڭ توغرا يولى ھەممە تەرەپتىن مۇكەممەل ۋە ھەممە ئىشلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان توغرا يولدۇر دېگىن.

بۇ ئايەت ھەققىدە قەتادە مۇنداق دەيدۇ: (بۇ ئايەت) الله تائالانىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ساھابىلىرىغا ئازغۇنلۇقتىكى كىشىلەر بىلەن (ھەقىقەتنى بىلىدۇرۇش ئۈچۈن) مۇنازىرىلەشكەندە، ئۇلارغا دەلىل قىلىپ كۆرسەتسۇن دەپ ئۆگىتىپ قويغان پاكىتتۇر.

قەتادە مۇنداق دەيدۇ: بىزگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى يەتتى: مېنىڭ ئۈممىتىمدىن ھەقىقەت ئۈچۈن جەڭ قىلىدىغان بىر تۈركۈم كىشىلەر دائىم غەلىبىلىك ھالەتتە بولىدۇ. الله تائالانىڭ بۇيرۇقى كەلمىگۈچە ئۇلار بىلەن قارشىلاشقان كىشى ئۇلارغا زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ.

**﴿ساڭا ئىلىم كەلگەندىن كېيىن (يەنى پاكىتلىق ھەقىقەت ساڭا ئاشكارا بولغاندىن كېيىن)، ئەگەر سەن ئۇلارنىڭ نەپسى خاھىشلىرىغا ئەگىشىدىغان بولساڭ، (سېنى الله نىڭ ئازابىدىن قۇتقۇزىدىغان) ھېچقانداق دوستمۇ بولمايدۇ، مەدەتكارمۇ بولمايدۇ﴾** بۇ (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ) ئۈممەتلىرىنىڭ قۇرئان ھەدىسنى چۈشىنىپ بولغاندىن كېيىن يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلارنىڭ يوللىرىغا ئەگىشىپ كېتىشتىن ساقلىنىشى ئۈچۈن بېرىلگەن ئاگاھلاندۇرۇشتۇر.

## ھەقىقىي رەۋىشتە ئوقۇش دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى توغرىسىدا

﴿**بىز ئاتا قىلغان كىتابنى تېگىشلىك رەۋىشتە ئوقۇيدىغانلار بار**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئابدۇررازاق قەتادىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۇلار يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلاردۇر. بۇ ھەم ئابدۇراھمان ئىبنى زەيد ئىبنى ئەسلەمنىڭ سۆزىدۇر. بۇ سۆزنى ئىبنى جەرىر توغرا دەپ قارىدى.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە سەئىد، قەتادىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرىدۇر.

ئەبۇئالىيە، ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مېنىڭ جېنىم ئۇنىڭ ئىلكىدە بولغان زات الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئۇ كىتابنى ھەقىقىي رەۋىشتە ئوقۇش ئۇنىڭ ھالال قىلغان نەرسىلىرىنى ھالال ساناش ۋە ھارام قىلغان نەرسىسىنى ھارام ساناشتۇر. ئۇنى الله تائالا چۈشۈرۈپ بەرگەندەك ئوقۇش، سۆزلەرنى ئورۇنلىرىدىن ئۆزگەرتىۋەتمەسلىك، ئۇنىڭ ئىچىدىن بىرەر سۆزنى ئۆز مەنىسىدىن باشقا مەنىگە يۆتكىۋەتمەسلىكتىن ئىبارەتتۇر. بۇ ئايەت ھەققىدە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمامۇ شۇنداق دېگەن.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئۆمەر ئىبنى خاتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: ئۇلار رەھمەت ئايىتى ئوقۇلسا الله تائالادىن رەھمەتنى سورىدى. ئازاب ئايىتى ئوقۇلسا ئۇنىڭدىن پاناھ تىلىدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ رەھمەت ئايىتى ئوقۇلسا الله تائالادىن رەھمەت تىلەيدىغانلىقى ئازاب ئايىتى ئوقۇلسا الله دىن پاناھ تىلەيدىغانلىقى رىۋايەت قىلىندى.

﴿**ئەنە شۇلار ئۇنىڭغا ئىشىنىدۇ**﴾ يەنى ئەھلى كىتابتىن پەيغەمبىرىگە چۈشكەن كىتابنى شۇ پېتى تۇتقان (ئەھلى كىتابتىن ئۆزىنىڭ كىتابىغا ئەمەل قىلغان) كىشى مەن ساڭا ئەۋەتكەن نەرسىگە (يەنى قۇرئان كەرىمگە) ئىمان كەلتۈردى.

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئەگەر ئۇلار تەۋراتقا، ئىنجىلغا ۋە پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن ئۇلارغا نازىل قىلىنغان باشقا كىتابلارغا ئەمەل قىلسا ئىدى، ئۇلار چوقۇم ئۈستىلىرىدىن ۋە ئاياغلىرى ئاستىدىن يەر ئىدى (يەنى ئۇلارغا ئاسمان ـ زېمىندىن كەڭ رىزىق بېرىلەتتى)﴾[1] ﴿(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «ئى ئەھلى كىتاب (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) سىلەر تەۋراتقا، ئىنجىلغا ۋە سىلەرگە پەرۋەردىگارىڭلاردىن نازىل قىلىنغان كىتابقا (يەنى قۇرئانغا) تولۇق ئەمەل قىلمىغىچە﴾[2] يەنى سىلەر ئۇنىڭغا لايىق ئەمەل قىلساڭلار، ئۇنىڭغا ھەقىقى ئىمان كەلتۈرسەڭلەر، ئۇنىڭ ئىچىدىكى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەر بولۇپ كېلىشى، ئۇنىڭ سۈپەتلىرى ۋە ئۇنىڭغا ئەگىشىش ۋە ياردەم بېرىشكە ئائىت بۇيرۇقلارغا ۋە خەۋەرلەرگە ئىشەنسەڭلەر (سىلەر كەلتۈرگەن ئىمان ۋە ئىشەنگەن ئىشەنچەڭلەر) سىلەرنى ھەقىقەتكە دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ياخشىلىققا ئەگىشىشكە باشلايدۇ.

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇلار ئەلچىگە ـ ئۈممى پەيغەمبەرگە (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا) ئەگىشىدۇ، ئۇلار ئۆز ئىلكىدىكى تەۋرات، ئىنجىللاردا ئۇنىڭ (سۈپىتىنىڭ) يېزىلغانلىقىنى كۆرىدۇ﴾[3] ﴿«قۇرئانغا ئىشىنىڭلار ياكى ئىشەنمەڭلار (مەيلى، چۈنكى، ئىشىنىشىڭلار ئۇنىڭغا كامالەت، ئىشەنمەسلىكىڭلار ئۇنىڭغا نوقسان ئېلىپ كەلمەيدۇ)» دېگىن.

---

[1] سۈرە مائىدە 66 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە مائىدە 68 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە ئەئراف 157 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

شۈبھىسىزكى، قۇرئان نازىل بولۇشتىن ئىلگىرى كىتاب بېرىلگەنلەر قۇرئاننى ئاڭلىغان چاغلىرىدا (تەسىرلىنىپ) دەرھال سەجدىگە بارىدۇ. ئۇلار: «پەرۋەردىگارىمىز پاكتۇر، پەرۋەردىگارىمىزنىڭ ۋەدىسى چوقۇم ئورۇنلىنىدۇ» دەيدۇ﴾[1] ﴿قۇرئاندىن ئىلگىرى بىز كىتاب (يەنى ئىنجىل، تەۋرات) نازىل قىلغانلار (يەنى ناسارا ۋە يەھۇدىيلارنىڭ مۆمىنلىرى) قۇرئانغا ئىشىنىدۇ. ئۇلارغا قۇرئان تىلاۋەت قىلىنغان چاغدا، ئۇلار: «بىز قۇرئانغا ئىشەندۇق. شۈبھىسىزكى، ئۇ پەرۋەردىگارىمىز تەرىپىدىن نازىل بولغان ھەقىقەتتۇر. بىز ھەقىقەتەن بۇنىڭدىن بۇرۇن مۇسۇلمان ئىدۇق» دەيدۇ. ئۇلارنىڭ قىلغان سەۋر ـ تاقىتى ئۈچۈن ئۇلارغا قوش ساۋاب بېرىلىدۇ، ئۇلار ياخشىلىق ئارقىلىق يامانلىقنى دەپئى قىلىدۇ، بىز ئۇلارغا رىزىق قىلىپ بەرگەن نەرسىلەردىن ياخشىلىق يوللىرىغا سەرپ قىلىدۇ﴾[2] ﴿كىتاب بېرىلگەنلەرگە (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالارغا) ۋە ئۇممىلەرگە (يەنى ئەرەب مۇشرىكلىرىغا): «مۇسۇلمان بولدۇڭلارمۇ؟» دېگىن، ئەگەر ئۇلار مۇسۇلمان بولسا، توغرا يول تاپقان بولىدۇ. ئەگەر ئۇلار يۈز ئۆرۈسە (ساڭا ھېچ زىيىنى يوق)، سېنىڭ پەقەت تەبلىغ قىلىش مەسئۇلىيىتىڭ بار، اللە بەندىلىرىنى (يەنى ھەممە ئەھۋالنى) كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر﴾[3].

﴿**كىملەركى كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) ئىنكار قىلىدىكەن، ئۇلار زىيان تارتقۇچىلاردۇر**﴾ اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿(كۇففار) جامائەلىرىدىن كىمكى قۇرئاننى ئىنكار قىلىدىكەن، ئۇنىڭغا ۋەدە قىلىنغان جاي دوزاختۇر﴾[4].

ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «مېنىڭ جېنىم ئۇنىڭ ئىلكىدە بولغان زات اللە نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، بۇ ئۇممەتتىن بىرى مەيلى ئۇ يەھۇدىي بولسۇن، ياكى خرىستىئان بولسۇن، مەن توغرۇلۇق ئاڭلاپ ماڭا ئىمان كەلتۈرمىسە، ئۇ دوزاخقا كىرىدۇ».

* * * * * * *

يَـٰبَنِىٓ إِسْرَٰٓءِيلَ ٱذْكُرُوا۟ نِعْمَتِىَ ٱلَّتِىٓ أَنْعَمْتُ عَلَيْكُمْ وَأَنِّى فَضَّلْتُكُمْ عَلَى ٱلْعَـٰلَمِينَ ﴿١٢٢﴾ وَٱتَّقُوا۟
يَوْمًا لَّا تَجْزِى نَفْسٌ عَن نَّفْسٍ شَيْـًٔا وَلَا يُقْبَلُ مِنْهَا عَدْلٌ وَلَا تَنفَعُهَا شَفَـٰعَةٌ وَلَا هُمْ يُنصَرُونَ ﴿١٢٣﴾

***ئى ئىسرائىل ئەۋلادى! سىلەرگە بەرگەن نېمىتىمنى ۋە سىلەرنى (بىر زامانلاردا) ھەممە جاھان ئەھلىدىن ئۈستۈن قىلغانلىقىمنى ياد ئېتىڭلار﴿122﴾. بىراۋغا بىراۋ قىلچىلىك ياردەم قىلالمايدىغان، ھېچ كىشىنىڭ فىدىيىسى قوبۇل قىلىنمايدىغان، ھېچ كىشىنىڭ شاپائىتى پايدا قىلمايدىغان، ئۇلارغا (يەنى كاپىرلار ۋە گۇناھكارلارغا) ياردەم قىلىنمايدىغان كۈندىن قورقۇڭلار﴿123﴾.***

بۇ ئايەتتىكى مەزمۇنلار يۇقىرىدىمۇ سۆزلىنىپ ئۆتكەن. بۇ ئايەتنىڭ بۇ يەردە يەنە تەكرارلىنىشى يەھۇدىيلارنى كىتابلىرىدا سۈپەتلىرىنى، ئىسمىنى، ئۇنىڭ ئىشلىرىنى ۋە ئۇممەتلىرى توغرىسىدا ئوقۇغان ساۋاتسىز پەيغەمبەرگە ئەگىشىشكە رىغبەتلەندۈرۈش ئۈچۈندۇر. ئاندىن اللە تائالا ئۇلارنى بۇ ھەقىقەتنى ۋە ئۇلارغا بەرگەن نېمەتلىرىنى يوشۇرۇشتىن قورقۇتتى. ئۇلارنى اللە تائالا ئاتا قىلغان دۇنيا

[1] سۈرە ئىسرا 107 — 108 ـ ئايەتلەر.
[2] سۈرە قەسەس 52 — 54 ـ ئايەتكىچە.
[3] سۈرە ئال ئىمران 20 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] سۈرە ھۇد 17 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ۋە ئاخىرەتلىك نېمەتلىرىنى ئەسلەشكە ۋە ئاخىرقى پەيغەمبەرنىڭ ئەرەبلەرنىڭ ئىچىدىن چىققانلىقىغا ھەسەت قىلماسلىققا بۇيرۇدى.

* * * * * * *

﴿وَإِذِ ٱبْتَلَىٰٓ إِبْرَٰهِـۧمَ رَبُّهُۥ بِكَلِمَـٰتٍ فَأَتَمَّهُنَّ ۖ قَالَ إِنِّى جَاعِلُكَ لِلنَّاسِ إِمَامًا ۖ قَالَ وَمِن ذُرِّيَّتِى ۖ قَالَ لَا يَنَالُ عَهْدِى ٱلظَّـٰلِمِينَ ﴿١٢٤﴾﴾

***ئۆز ۋاقتىدا ئىبراھىمنى پەرۋەردىگارى بىر قانچە ئەمرلەر (يەنى شەرىئەت تەكلىپلىرى) بىلەن سىنىدى، ئىبراھىم ئۇلارنى بەجا كەلتۈردى. الله (ئۇنىڭغا): «سېنى چوقۇم كىشىلەرگە (دىندا) پېشۋا قىلىمەن» دېدى، ئىبراھىم: «مېنىڭ بىر قىسىم ئەۋلادىمنىمۇ پېشۋا قىلساڭ» دېدى. الله: «مېنىڭ (پېشۋا قىلىش) ئەھدەمگە زالىملار (يەنى كاپىرلار) ئېرىشەلمەيدۇ» دېدى***﴿124﴾.

## الله تائالانىڭ دوستى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەھۋالىنى زىكىر قىلغانلىقى ۋە ئۇنى كىشىلەرگە ئىمام قىلغانلىقى توغرىسىدا

الله تائالا بۇ ئايەتتە ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ھۆرمىتىنى تىخىمۇ ئاشۇردى، چۈنكى، ئۇ الله تائالانىڭ بۇيرۇغان ئىشلىرىنى قىلغان ۋە توسقان ئىشلىرىدىن يانغان ئىدى (ئۇنىڭ مۇكاپاتىغا) الله تائالانى بىر دەپ بىلىش ئەقىدىسىدە كىشىلەرگە ئۈلگە قىلىش ئۈچۈن الله تائالا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى ئۇلارغا يول باشلامچى قىلغانلىقىنى تەكىتلەپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۆز ۋاقتىدا ئىبراھىمنى پەرۋەردىگارى بىر قانچە ئەمرلەر (يەنى شەرىئەت تەكلىپلىرى) بىلەن سىنىدى﴾ يەنى ئى مۇھەممەد! ئاشۇ مۇشرىكلار (ھەقىقەتەن) ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ مىللىتىدىن بولمىسىمۇ ئەسلىدە ئۇنىڭ مىللىتىدىكىلەر ئۆزلىرىنى شۇنىڭغا نىسبەت بېرىدىغان مۇشرىك ۋە ئەھلى كىتابلارغا الله تائالانىڭ ئۇنى بىر ئىشلارغا بۇيرۇپ ۋە يەنە بىر ئىشلاردىن قايتۇرۇش ئارقىلىق ئۇنى سىنىغانلىقىنى ئەسلەتكىن. ئەمەلىيەتتە ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ مىللىتىدىكى كىشىلەر سەن ۋە ساڭا ئەگەشكەن مۆمىنلەردۇر.

﴿ئىبراھىم ئۇلارنى بەجا كەلتۈردى﴾ يەنى ئۇ (الله تائالا بۇيرۇغان ئىش بولسۇن ياكى توسقان ئىش بولسۇن) ھەممىسىنى ئۆز جايىدا ئادا قىلدى.

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئىبراھىم ھەقىقەتەن (ياخشى خىسلەتلەرنى ئۆزلەشتۈرگۈچى) پېشۋا، الله غا ئىتائەتمەن (باتىل دىنلاردىن ھەق دىنغا بۇرالغۇچى يەنى ھەق دىنغا ئېتىقاد قىلغۇچى) ئىدى. ئۇ الله غا شېرىك كەلتۈرگۈچىلەردىن ئەمەس ئىدى. ئىبراھىم الله نىڭ نېمەتلىرىگە شۈكۈر قىلغۇچى ئىدى. الله ئۇنى (پەيغەمبەرلىككە) تاللىدى ۋە ئۇنى توغرا يولغا باشلىدى. ئۇنىڭغا دۇنيادا ياخشىلىق ئاتا قىلدۇق، شەك ـ شۈبھىسىزكى، ئاخىرەتتە ئۇ ياخشىلار قاتارىدا بولىدۇ. ئاندىن ساڭا: «باتىل دىنلاردىن ھەق دىنغا بۇرالغۇچى (يەنى ھەق دىنغا ئېتىقاد قىلغۇچى) ئىبراھىمنىڭ دىنىغا ئەگەشكىن، ئىبراھىم مۇشرىكلاردىن ئەمەس ئىدى» دەپ ۋەھيى قىلدۇق﴾[1] ﴿(ئى مۇھەممەد! بۇ مۇشرىكلارغا) ئېيتقىنكى، «پەرۋەردىگارىم مېنى توغرا يولغا يەنى

---

[1] سۈرە نەھل 120 — 123 - ئايەتكىچە.

تـوغرا دىنغا، باتــل دىـنلاردىن تـوغرا دىـنغا بـۇرالغان ئىبراھىمنــىڭ دىـنغا باشـلىدى، ئىبـراھىم مۇشرىكلاردىن ئەمـەس ئىدى »﴿(1) ﴿ئىـبراھىم يەھۇدىيمۇ ئەمـەس، ناسارامۇ ئەمـەس ۋە لېكـن تـوغرا دىنغا ئېتىقاد قىلغۇچى، اﷲ غا بويسۇنغۇچى ئىدى، مۇشرىكلاردىن ئەمەس ئىدى. ئىبراھىمغا ئەڭ يېقىن بولغــانلار، شۈبھىســزكى، (ئىبراھىمنــىڭ زامانــداۋە ئۇنىڭـدىن كېيـىن)ئـۇنـىڭغا (يـەنى ئـۇنىڭ يولىغـا)ئەگەشـكەنلەردۇر، بـۇ پـەيغەمبەر (يـەنى مۇھەممـەد ئەلەيھىسسـالام)دۇر، (بـۇ پـەيغەمبەرنىڭ ئۈممىتى بولغان) مۆمىنلەردۇر. اﷲ مۆمىنلەرنىڭ مەدەتكارىدۇر﴾(2) ﴿ئىبـراھىم ۋاپادار كىشى ئىدى، بىـر گـۇناھكار ئـادەم يەنـە بىراۋنـىڭ گـۇناھىنى كۆتەرمەيـدۇ (يـەنى بىـراۋ باشـقا بىراۋنـىڭ گـۇناھى تۈپەيلىدىن جازاغا تارتىلمايدۇ)﴾(3) يـەنى ئـۇ، ئـۇنىڭغا بـۇيرۇلغان ئىشلارنىڭ ھەممىسىگە ئەمـەل قىلدى.

## اﷲ تائالا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى سىنىغان ئىشلار توغرىسىدا

اﷲ تائالانــىڭ ئىبــراھىم ئەلەيھىســسـالامنى ســىنىغان ئىشــلىرنى بېكىتىشــتە ئــالىملار ئىختىلاپلىشىپ قالدى. بۇ ھەقتە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن بىر قانچە خىل كۆز قاراشلار رىۋايەت قىلىندى. ئابدۇرازاق، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: اﷲ تائالا ئۇنى ھەجنىڭ پائالىيەتلىرى بىلەن سىنىغان ئىدى. مۇشۇنىڭغا ئوخشاش بۇ سۆزنى ئەبۇئىسھاقمۇ رىۋايەت قىلدى.

﴿ئۆز ۋاقتىدا ئىبراھىمنى پەرۋەردىگارى بىر قانچە ئەمرلەر (يەنى شەرىئەت تەكلىپلىرى) بىلەن سىنىدى﴾ يـەنى ئابـدۇرازاق ئىبنـى ئاببـاس رەزىيەللاھـۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: اﷲ تائالا ئۇنى باش ئەزاغا قىلىنىدىغان بەش خىل پاكىزلىق ۋە بەدىنىگە قىلىنىدىغان بەش خىل پاكىزلىق بىلەن سىنىدى. باش ئازاغا قىلىنىدىغان پاكىزلىق بولسا: بۇرۇتنى قىرقىش، ئېغىزنى چايقاش، بۇرۇننى چايقاش، مىسۋاك ئىشلىتىش ۋە چاچنى ئايرىشتۇر. بەدىنىگە قىلىنىدىغان پاكىزلىق بولسا: تىرناقلارنى ئېلىش، ئەۋرەتنىڭ ئەتراپىنى تازلاش، خەتنە قىلىش، قولتۇقنى تازىلاش ۋە چوڭ ـ كىچىك تەرەتلەرنى سۇ بىلەن يۇيۇش قاتارلىقلاردۇر.

ئىبنى ئەبۇھاتەم مۇنداق دەيدۇ: ئىبنى ئاببـاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ يۇقىرىدىكى سۆزى يەنە سەئىد ئىبنى مۇسەييەب، مۇجاھىد، شەئبى، نەخەئى، ئەبۇسالىھ ۋە ئەبۇجەلد قاتارلىقلاردىنمۇ رىۋايەت قىلىندى.

ھەدىستە مۇشۇ مەنىگە يېقىن سۆز بولۇپ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئـون تۈرلـۈك ئىـش (ھەممـە كىشـىلەرنىڭ) تەبىئىتـىدە بـار ئىشلاردۇر. (ئـۇ بولسـىمۇ) بۇرۇتنى قىرقىش، ساقال قويۇش، مىسۋاك ئىشلىتىش، بۇرۇننى چايقاش، تىرناقلارنى ئېلىش، بارماق بوغۇملىرىنى يۇيۇش، قولتۇقنى تازىلاش، ئەۋرەتنىڭ ئەتراپىنى تازىلاش، چـوڭ ـ كىچىـك تـەرەتنى تـازىلاش» ئائىشـە رەزىيەللاھـۇ ئـەنھا: ئونىنچىسىنى ئۇنتۇپ قاپتىمەن، ئونىنچىسى ”ئېغىزنى چايقاش“ بولۇشى مۇمكىن، دېدى.

(1) سۈرە ئەنئام 161 ـ ئايەت.
(2) سۈرە ئال ئىمران 67 — 68 ـ ئايەتلەر.
(3) سۈرە نەجم 37 — 38 ـ ئايەتلەر.

مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «الله ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى سىنىغان ئىشلار، ئۇ ئۇز قەۋمىدىن ئايرىلىپ چىقىشقا بۇيرۇلغاندا، ئۇ ئۇلاردىن الله ئۈچۈن ئايرىلغانلىقى، نەمرود دېگەن كاپىر الله تائالانى ئىنكار قىلغاندا، ئۇنىڭ بىلەن الله تائالا ئۈچۈن خەتەرگە قارىماي مۇنازىرىلەشكەنلىكى ئۇ كاپىر ئۇنى كۆيدۈرۈش ئۈچۈن ئوتقا تاشلىغاندا الله تائالانىڭ يولىدا ئۇنىڭغا سەۋرى قىلغانلىقى، الله ئۇنى ئۇز قەۋمىدىن ئايرىلىپ چىقىشقا بۇيرۇغاندا الله تائالا ئۈچۈن ئۆزىنىڭ ۋەتىنىنى تاشلاپ چىققانلىقى، الله تائالا ئۇنى پەرىشتىلەرنى مېھمان قىلىشقا بۇيرۇغاندا ئۇنىڭغا ئۇزى ۋە مېلىنى ئايىمىغانلىقى، بالىسىنى بوغۇزلاشقا بۇيرۇغاندا ئۇنى بەجا كەلتۈرمەكچى بولغانلىقى قاتارلىق ئىشلاردۇر. ئۇ بۇ ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى الله تائالانىڭ رىزالىقى ئۈچۈن قىلغان ئىدى. الله تائالا ئۇنىڭغا مۇنداق دەيدۇ: ﴿«(پەرۋەردىگارىڭنىڭ ئەمرىگە) ئىتائەت قىلغىن» دېدى. ئۇ: «ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارىغا ئىتائەت قىلدىم»﴾[1].

## زالىملارنىڭ يەنى كاپىرلارنىڭ الله تائالانىڭ ئەھدىسىگە ئېرىشەلمەيدىغانلىقى توغرىسىدا

﴿ئىبراھىم: «مېنىڭ بىر قىسىم ئەۋلادىمنىمۇ پېشۋا قىلساڭ» دېدى. الله: «مېنىڭ (پېشۋا قىلىش) ئەھدەمگە زالىملار (يەنى كاپىرلار) ئېرىشەلمەيدۇ» دېدى﴾ يەنى الله ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى كىشىلەرگە يول باشلامچى قىلىۋىدى، الله تائالادىن بالىلىرىنىڭ ئىچىدىنمۇ يول باشلامچىلارنى چىقىرىپ بېرىشنى سورىدى. الله ئۇنىڭ تىلىكىنى ئىجابەت قىلىپ ئۇنىڭغا بالىلىرىڭ ئىچىدە زالىملار (يەنى كاپىرلار) بولىدۇ. ئۇلار الله تائالانىڭ ئەھدىسىگە ئېرىشەلمەيدۇ. ئۇلار كىشىلەر ئەگىشىدىغان يول باشلامچى بولالمايدۇ دەپ خەۋەر بەردى.

الله ئۇنىڭ مېنىڭ بالىلىرىمنىڭ ئىچىدىنمۇ يول باشلامچىلارنى قىلساڭ دېگەن تىلىكىنى ئىجابەت قىلغانلىقىنىڭ ئىسپاتى الله تائالانىڭ بۇ ئايىتىدۇر: ﴿(ئۇنىڭدىن كېيىن) پەيغەمبەرلىكنى، كىتابنى (يەنى ساماۋى كىتابلارنى) ئۇنىڭ ئەۋلادىغا خاس قىلدۇق﴾[2] الله ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن ھەممە پەيغەمبەرنى ئۇنىڭ ئەۋلاتلىرىنىڭ ئىچىدىن ئەۋەتتى ۋە ھەممە كىتابنى ئۇلارغا (ئەۋلادىغا) چۈشۈردى.

ئەمما الله تائالانىڭ ﴿الله: «مېنىڭ (پېشۋا قىلىش) ئەھدەمگە زالىملار (يەنى كاپىرلار) ئېرىشەلمەيدۇ» دېدى﴾ دېگەن ئايىتى، يەنى الله تائالا ئۇنىڭغا، ئۇنىڭ بالىلىرىنىڭ ئىچىدىنمۇ زالىم (يەنى كاپىر) بولىدۇ. ئۇ الله تائالانىڭ ئەھدىسىگە ئېرىشەلمەيدۇ. گەرچە ئۇلار ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ بالىلىرىدىن بولسىمۇ (ئۇنىڭدىن كېيىن) ئۇنىڭ ئىشلىرىدىن بىرسىگىمۇ ئىگە قىلىپ قويۇشقا بولمايدۇ. ياخشى كىشى بولسا، ئۇنىڭ تىلىگەن نەرسىسى ئىجاۋەت قىلىنىپ ئۇنىڭغا ئېرىشەلەيدۇ. دېگەنلەردىن خەۋەر بېرىدۇ.

ئىبنى خوۋەيزمىنداد مۇنداق دەيدۇ: زالىم ئادەم، مۇسۇلمانلارنىڭ باشلىقى، ھاكىم، مۇپتى، گۇۋاھچى ۋە ياكى ھەدىس رىۋايەت قىلىدىغان راۋىي بولۇشقا لايىق ئەمەس.

* * * * * * *

---

[1] سۈرە بەقەرە 131 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ئەنكەبۇت 27 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

وَإِذۡ جَعَلۡنَا ٱلۡبَيۡتَ مَثَابَةً لِّلنَّاسِ وَأَمۡنًا وَٱتَّخِذُواْ مِن مَّقَامِ إِبۡرَٰهِـۧمَ مُصَلًّى ...

*ئۆز ۋاقتىدا بىز كەبىنى كىشىلەر ئۇچۇن جەم بولىدىغان جاي ۋە ئامان جاي قىلىپ بەردۇق. (كىشىلەرگە) ماقامى ئىبراھىمنى نامازگاھ قىلىڭلار (يەنى شۇ يەردە ناماز ئوقۇڭلار دېدۇق)...*

## ﷲ تائالانىڭ ئۆيى يەنى كەبىنىڭ ئارتۇقچىلىقى توغرىسىدا

**﴿ئۆز ۋاقتىدا بىز كەبىنى كىشىلەر ئۈچۈن جەم بولىدىغان جاي ۋە ئامان جاي قىلىپ بەردۇق﴾** بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەۋفىي، ئىبنى ئاببـاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: كىشىلەر كەبىگە نەچچە قېتىم كەلسىمۇ ئۇنىڭغا قانماي يەنە كېلىشنى ئارزۇ قىلىدۇ.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەبۇجەئفەر رازى، رەبىيئ ئىبنى ئەنەستىن ئەبۇئالىيەنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىز ئۇنى دۈشمەندىن، ئۇنىڭدا قورال تۇتۇشتىن خاتىرجەم قىلدۇق ئىسلام كېلىشتىن بۇرۇنمۇ مەككىلىك ئەسىر ئېلىنماي خاتىرجەم ياشايتتى. لېكىن، مەككىنىڭ سىرتىدىكى كىشىلەر بۇلاڭ ـ تالاڭغا ئۇچراپ تۇراتتى.

بۇ ئايەتنىڭ مەزمۇنى ﷲ تائالا كەبىنىڭ ھۆرمىتىنى زىيادە قىلىپ كىشىلەر ئۇنىڭغا ھەر يىلى كەلسىمۇ ئۇنىڭدىن مېھرىنى ئۈزەلمەي يەنە قايتا كېلىشكە ئىشتىياق باغلاپ كېتىدىغان ئورۇن قىلغانلىقىنى زىكىر قىلدى. ﷲ تائالانىڭ كەبىنى شۇنداق ھۆرمەتلىك قىلىشى دوستى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ قىلغان دۇئاسىنى ئىجابەت قىلغانلىقىدىندۇر.

ﷲ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ قىلغان دۇئاسىنى بۇ يەردە بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿پەرۋەردىگارىمىز! ئەۋلادىمنىڭ بىر قىسمىنى (يەنى بالام ئىسمائىل بىلەن ئايالىم ھاجەرنى) ناماز ئوقۇسۇن (يەنى ساڭا ئىبادەت قىلسۇن) دەپ سېنىڭ ھۆرمەتلىك ئۆيۈڭنىڭ قېشىدىكى ئېكىنسىز بىر ۋادىغا (يەنى مەككىگە) ئورۇنلاشتۇردۇم، پەرۋەردىگارىمىز! بىر قىسىم كىشىلەرنىڭ دىللىرىنى ئۇلارغا مايىل قىلغىن، ئۇلارنى شۈكۈر قىلسۇن دەپ تۈرلۈك مېۋىلەرنى ئۇلارغا رىزىق قىلىپ بەرگىن. پەرۋەردىگارىمىز! سەن بىزنىڭ يوشۇرۇن ۋە ئاشكارا قىلغانلىرىمىزنى بىلىپ تۇرىسەن، ئاسمان ـ زېمىندىكى ھېچ نەرسە ﷲ غا مەخپىي ئەمەس. جىمى ھەمدۇسانا ياشانغىنىمدا ماڭا ئىسمائىل بىلەن ئىسھاقنى بەرگەن ﷲ غا خاستۇر! پەرۋەردىگارىم! ھەقىقەتەن دۇئانى ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر (يەنى دۇئا قىلغۇچىنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلغۇچىدۇر). پەرۋەردىگارىم! مېنى ۋە بىر قىسىم ئەۋلادىمنى نامازنى ئادا قىلغۇچى قىلغىن، پەرۋەردىگارىمىز! دۇئايىمنى قوبۇل قىلغىن﴾[1].

ﷲ كەبىنى بىر ئادەم تېشىدا جىنايەت ئۆتكۈزۈپ قويۇپ ئىچىگە كىرىۋالسا، كىرىۋالغۇچىغا خاتىرجەملىك بېرىلىدۇ دەپ سۈپەتلىدى. كەبىنىڭ بۇ ھۆرمىتى ئۇنىڭ قۇرغۇچىسى ﷲ تائالانىڭ دوستى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا بولغان ھۆرمەت يۈزىسىدىندۇر. ﷲ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۆز ۋاقتىدا ئىبراھىمغا بەيتۇللاھنىڭ ئورنىنى تەيىنلەپ بەردۇق، (ئۇنىڭغا ئېيتتۇقكى) «ماڭا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمىگىن﴾[2] ﴿ھەقىقەتەن ئىنسانلارغا (ئىبادەت ئۈچۈن) تۇنجى سېلىنغان ئۆي (يەنى بەيتۇللاھ) مەككىدىدۇر، مۇبارەكتۇر، جاھان ئەھلىگە ھىدايەتتۇر. ئۇنىڭدا ئوچۇق ئالامەتلەر باركى، ماقامى ئىبراھىم شۇلارنىڭ بىرى، بەيتۇللاھقا كىرگەن ئادەم ئەمىن بولىدۇ﴾[3].

ﷲ بۇ ئايەتتە ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام تۇرغان يەرنىڭ يېنىدا ناماز ئوقۇشقا بۇيرۇش بىلەن بىللە ئۇنىڭ ھۆرمىتىنى زىيادە قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: **﴿(كىشىلەرگە) ماقامى ئىبراھىمنى نامازگاھ قىلىڭلار (يەنى شۇ يەردە ناماز ئوقۇڭلار دېدۇق)﴾**.

---

[1] سۈرە ئىبراھىم 37 — 40 ـ ئايەتكىچە.
[2] سۈرە ھەج 26 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە ئال ئىمران 96 ـ 97 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

## ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇرغان ئورنى توغرىسىدا

**﴿(كىشىلەرگە) ماقامى ئىبراھىمنى نامازگاھ قىلىڭلار (يەنى شۇ يەردە ناماز ئوقۇڭلار دېدۇق)﴾**
بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە سۇفيانسەۋرى، سەئىد ئىبنى جۇبەيرنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: تاش الله تائالانىڭ پەيغەمبىرى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇرغان ئورنىدۇر. الله تائالا ئۇنى ھۆرمەتلىك قىلدى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئۇ تاشتا تۇراتتى. ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا (كەبىنىڭ تېمىغا قويىدىغان) تاشلارنى سۇنۇپ بېرەتتى.

ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇرغان ئورنى بولسا كەبىنىڭ تېمىنى سالغاندا پۇتىنىڭ ئاستىغا قويۇلغان تاش ئەمەس، بەلكى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بالىسى ئىسمائىلنى يوقلاپ كەلگەندە ئۇنىڭ بېشىنى يۇيۇش ئۈچۈن ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالى ئۇنىڭ پۇتىغا قويۇپ بەرگەن تاش دېگەنلەرمۇ بار. ئەگەر ئۇ تاش بېشىنى يۇغاندا قويۇپ بەرگەن تاش بولسا ئۇنىڭ ئىككى پۇتىنىڭ ئىزى (ھازىرقى بار تاشتىكىدەك بولماي) باشقىچە بولاتتى.

سۇددى: بۇ ئورۇن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بېشىنى يۇيۇش ئۈچۈن ئۇنىڭ پۇتۇنىڭ تېگىگە ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالى قويۇپ بەرگەن تاش، دەيدۇ. ئىمام قۇرتۇبى بۇ رىۋايەتنى ئاجىز دەپ قارىدى. باشقىلار بۇنداق قارىمىدى. بۇ ھەقتە باشقا ئالىملارمۇ ئىمام سۇددىغا ئوخشاش قارايدۇ.

ئىبنى ئەبۇھاتەم، جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەج پائالىيەتلىرىدىن سۆزلەپ بېرىۋېتىپ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (كەبىنى) تاۋاپ قىلىۋاتقاندا، ئۆمەر: بۇ بىزنىڭ بوۋىمىز (ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ) دەسسەپ تۇرغان ئورنىمۇ؟ دەپ سورىدى. (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام) ئۇنىڭغا: «ھەئە» دەپ جاۋاب بەردى. ئۆمەر: ئۇنىڭ يېنىنى ناماز ئوقۇيدىغان يەر قىلمايمىزمۇ؟ دېدى. ئاندىن الله بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: **﴿(كىشىلەرگە) ماقامى ئىبراھىمنى نامازگاھ قىلىڭلار (يەنى شۇ يەردە ناماز ئوقۇڭلار دېدۇق)﴾**.

ئىبنى ئەبۇھاتەم ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۆمەر ئىبنى خاتتاب مۇنداق دەيدۇ: مەن پەرۋەردىگارىم بىلەن ئۈچ ئىشتا بىر يەردىن چىقىپ قالدىم، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام تۇرغان ئورۇندا ناماز ئوقۇيدىغان ئورۇندىن بىرنى ياسىساڭ دېگەن ئىدىم ئاندىن: **﴿(كىشىلەرگە) ماقامى ئىبراھىمنى نامازگاھ قىلىڭلار (يەنى شۇ يەردە ناماز ئوقۇڭلار دېدۇق)﴾** دېگەن ئايەت نازىل بولدى. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا سېنىڭ ئۆيۈڭگە، ياخشى ئادەممۇ يامان ئادەممۇ كىرىدىكەن مۆمىنلەرنىڭ ئانىلىرىنى (يەنى ئاياللىرىڭنى) يۈزىنى يېپىشقا بۇيرۇساڭ دېگەن ئىدىم. ئاندىن الله، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرىنى يۈزىنى يېپىشقا بۇيرۇيدىغان ئايەتنى چۈشۈردى. ئۆمەر مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بەزى ئاياللىرىنىڭ ئۇنىڭغا كايىغانلىقىنى ئاڭلاپ قالدىم. مەن ئۇلارنىڭ يېنىغا كىرىپ سىلەر قىلغان ئىشىڭلاردىن يېنىڭلار بولمىسا الله پەيغەمبىرىگە (سىلەرنىڭ ئورنۇڭلارغا) سىلەردىن ياخشى ئاياللارنى يەڭگۈشلەپ بېرىدۇ دېگەچ ئۇلارنىڭ بىرىنىڭ يېنىغا كەلسەم، ئۇ ماڭا: ئى ئۆمەر! سەن پەيغەمبەرنىڭ ئاياللىرىغا نەسىھەت قىلمىساڭمۇ، ئۇ ئۆزىنىڭ ئاياللىرىغا نەسىھەت

قىلالامدۇ[1] دەيدۇ. ئاندىن اللە تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: ﴿ئەگەر ئۇ سىلەرنى قويۇۋەتسە، پەرۋەردىگارى سىلەرنىڭ ئورنۇڭلارغا، سىلەردىن ياخشى، (اللە نىڭ ۋە پەيغەمبەرنىڭ ئەمرىگە) بويسۇنغۇچى، (اللە غا ۋە پەيغەمبەرگە) ئىمان ئېيتقۇچى، ئىتائەت قىلغۇچى، گۇناھلاردىن تۆۋبە قىلغۇچى، ئىبادەت قىلغۇچى، روزا تۇتقۇچى چوكانلارنى ۋە قىزلارنى ئۇنىڭغا بېرىشى مۇمكىن﴾[2].

ئىبنى جەرىر، جابىرنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەجرىلئەسۋەد (قارا تاش) نى سۆيدى. ئاندىن (يەتتە قېتىم تاۋاپ قىلىپ) ئۈچ قېتىمدا سوكولداپ ماڭدى. قالغان تۆت قېتىمدا ئاستا ماڭدى. ئاندىن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام تۇرغان ئورۇنغا بېرىپ بۇ ئايەتنى ئوقۇدى: ﴿**(كىشىلەرگە) ماقامى ئىبراھىمنى نامازگاھ قىلىڭلار (يەنى شۇ يەردە ناماز ئوقۇڭلار دېدۇق)**﴾ ئاندىن ئۇ ئورۇننى كەبە بىلەن ئۆزىنىڭ ئارىلىقىغا ئېلىپ ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇدى.

ئىمام بۇخارى، ئەمرى ئىبنى دىنارنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئىبنى ئۆمەرنىڭ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېلىپ كەبىنى يەتتە قېتىم ئايلىنىپ بولۇپ (ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام تۇرغان) ئورۇننىڭ كەينىدە ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇدى دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم.

بۇ ھەدىسلەرنىڭ ھەممىسىدە ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام تۇرغان ئورۇننىڭ، كەبىنى سېلىش ئۈچۈن ئۇنىڭ ئۈستىگە چىقىپ ئىشلەتكەن تاشنىڭ كۆزدە تۇتۇلىدىغانلىقىنى ئۇقتۇرۇپ بېرىدۇ. (كەبىنىڭ تېمى) ئېگىزلەپ كېتىۋىدى ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام ئۇ تاشنى ئېلىپ كېلىپ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ پۇتىغا قويۇپ بەردى. ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا تاشلارنى سۇنۇپ بېرەتتى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام تاشلارنى ئۆز قولى بىلەن قوياتتى. بىر تەرەپنى پۈتتۈرۈپ بولۇپ، يەنە بىر تەرەپكە ئۆتەتتى، تاشنىمۇ ئۆزى بىلەن بىللە يۆتكەيتتى. شۇنداق قىلىپ كەبىنىڭ تېمىنى قوپاردى. اللە تائالا خالىسا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ كەبىنى سالغانلىقى ھەققىدىكى قىسسىسىنى ئالدىمىزدا ئۇچرىتىمىز. تاشتا ئۇنىڭ ئىككى پۇتىنىڭ ئىزى ئوچۇق ئىدى. ئىسلام كېلىشتىن بۇرۇنقى ئەرەبلەرمۇ ئۇ ئىزنى تونۇيتتى، مۇسۇلمانلارمۇ بۇنى كۆردى.

بۇ ھەقتە ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدى: مەن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام تۇرغان تاشتا ئۇنىڭ پۇتىنىڭ بارماقلىرىنىڭ ئىزلىرىنى كۆرگەن ئىدىم، كېيىن كىشىلەر قوللىرى بىلەن كۆپ سىلىغانلىقتىن يوقاپ كەتتى.

ئەسلى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام تۇرغان تاش كەبىنىڭ تېمىغا چاپلاپ دېگۈدەك يېقىن قويۇلغان ئىدى. تاشنىڭ ئورنى كەبىنىڭ ئىشىكىنىڭ ئوڭ تەرىپىدە (ھاجىلار سۆيىدىغان) تاشنىڭ يېنىدا مەخسۇس بىر ئورۇندا ئىدى[3]. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام كەبىنى سېلىپ بولۇپ، تاشنى شۇ يەردە قويۇپ قويغان بولۇشى مۇمكىن ياكى كەبە شۇ يەرگە كەلگەندە پۈتكەن بولۇشى مۇمكىن. كەبىنى تاۋاپ قىلىپ بولۇپ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام تۇرغان تاشنىڭ قېشىدا ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇشقا بۇيرۇلغانىغا قارىغاندا، كەبە شۇ تاشنىڭ ئورنىغا كەلگەندە پۈتكەن بولۇشى ئەقىلگە ئۇيغۇن. ئۆمەر ئىبنى خەتتاب

---

[1] ئۆمەرنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرىنىڭ يېنىغا كىرىپ ئۇلارغا گەپ قىلىشى بىرىنچىدىن: ئۇ ئاياللارنىڭ ئىچىدە ئۆزىنىڭ قىزى ھەپسىمۇ بار ئىدى. ئىككىنچىدىن: بۇ ئىش اللە ئۇلارنى يات كىشىدىن يۈزىنى يېپىشقا بۇيرۇغان ئايەت چۈشۈشتىن بۇرۇن بولغان. بۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىك مەزمۇنلارنى ئالدىمىزدا يەنە ئۇچرىتىمىز.

[2] سۈرە تەھرىم 5 ـ ئايەت.

[3] ھازىر بۇ ئورۇن تۈزلىنىپ تاش ئەينەكنىڭ ئىچىگە ئېلىپ قويۇلغان.

تاشنى كەبىنىڭ تېمىنىڭ يېنىدىن ئازراق كەيىنگە سۈرۈپ قويغان ئىدى. بۇنىڭغا ساھابىلاردىن بىرىمۇ قارشى چىقمىدى.

ئابدۇرازاق، مۇجاھىدنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۆمەر ئىبنى خەتتاب ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام تۇرغان تاشنى بىرىنچى بولۇپ ھازىرقى ئورنىغا يۆتكىگەن كىشىدۇر.

ئەبۇبەكىر ئەھمەد ئىبنى ئەلى ئىبنى ھۈسەين بەيھەقى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: (ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام) تۇرغان تاش پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ئەبۇبەكرىنىڭ زامانىسىدا كەبىگە چاپلىشىپ دېگۈدەك يېقىن تۇرغان ئىدى. ئۇنى ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ كەيىنگە (يەنى ھازىرقى ئورۇنغا) يۆتكەپ قويىدى.

* * * * * * *

وَإِذْ جَعَلْنَا ٱلْبَيْتَ مَثَابَةً لِّلنَّاسِ وَأَمْنًا وَٱتَّخِذُوا۟ مِن مَّقَامِ إِبْرَٰهِـۧمَ مُصَلًّى ۖ وَعَهِدْنَآ إِلَىٰٓ إِبْرَٰهِـۧمَ
وَإِسْمَـٰعِيلَ أَن طَهِّرَا بَيْتِىَ لِلطَّآئِفِينَ وَٱلْعَـٰكِفِينَ وَٱلرُّكَّعِ ٱلسُّجُودِ ١٢٥ وَإِذْ قَالَ إِبْرَٰهِـۧمُ رَبِّ
ٱجْعَلْ هَـٰذَا بَلَدًا ءَامِنًا وَٱرْزُقْ أَهْلَهُۥ مِنَ ٱلثَّمَرَٰتِ مَنْ ءَامَنَ مِنْهُم بِٱللَّهِ وَٱلْيَوْمِ ٱلْـَٔاخِرِ ۖ قَالَ وَمَن كَفَرَ
فَأُمَتِّعُهُۥ قَلِيلًا ثُمَّ أَضْطَرُّهُۥٓ إِلَىٰ عَذَابِ ٱلنَّارِ ۖ وَبِئْسَ ٱلْمَصِيرُ ١٢٦ وَإِذْ يَرْفَعُ إِبْرَٰهِـۧمُ ٱلْقَوَاعِدَ مِنَ
ٱلْبَيْتِ وَإِسْمَـٰعِيلُ رَبَّنَا تَقَبَّلْ مِنَّآ ۖ إِنَّكَ أَنتَ ٱلسَّمِيعُ ٱلْعَلِيمُ ١٢٧ رَبَّنَا وَٱجْعَلْنَا مُسْلِمَيْنِ لَكَ وَمِن
ذُرِّيَّتِنَآ أُمَّةً مُّسْلِمَةً لَّكَ وَأَرِنَا مَنَاسِكَنَا وَتُبْ عَلَيْنَآ ۖ إِنَّكَ أَنتَ ٱلتَّوَّابُ ٱلرَّحِيمُ ١٢٨

*ئىبراھىم بىلەن ئىسمائىلغا ئۆيۈمنى (يەنى كەبەمنى) تاۋاپ قىلغۇچىلار، ئىتىكاپتا ئولتۇرغۇچىلار، رۇكۇ قىلغۇچىلار، سەجدە قىلغۇچىلار ئۈچۈن پاك تۇتۇشنى بۇيرۇدۇق*﴿125﴾*. ئۆز ۋاقتىدا ئىبراھىم: «پەرۋەردىگارىم! بۇ يەرنى (يەنى مەككىنى) تىنچ شەھەر قىلىپ بەرگىن، ئاھالىسىدىن الله غا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان ئېيتقانلارنى تۈرلۈك مېۋىلەر بىلەن رىزىقلاندۇرغىن» دېدى. الله: «كاپىر بولغان ئادەمنىمۇ (رىزىقتىن) ئازغىنا مۇددەت (يەنى ھاياتلىقىدا) بەھرىمەن قىلىمەن، ئاندىن كېيىن ئۇنى (ئاخىرەتتە) دوزاخقا ھەيدەيمەن» دېدى. (بۇ) نېمىدېگەن يامان ئاقىۋەت!*﴿126﴾*. ئۆز ۋاقتىدا ئىبراھىم بىلەن ئىسمائىل كەبىنىڭ ئۇلىنى قوپۇرۇۋېتىپ: «پەرۋەردىگارىمىز! بىزنىڭ (خىزمىتىمىزنى) قوبۇل قىلغىن، سەن ھەقىقەتەن (دۇئايىمىزنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىسەن، (نىيىتىمىزنى) بىلىپ تۇرغۇچىسەن*﴿127﴾*. ھەججىمىزنىڭ قائىدىلىرىنى بىلدۈرگىن، تەۋبىمىزنى قوبۇل قىلغىن، چۈنكى، سەن تەۋبىنى ناھايىتى قوبۇل قىلغۇچىسەن، ناھايىتى مېھرىبانسەن*﴿128﴾.

## كەبىنى پاك تۇتۇشقا بۇيرۇغانلىق توغرىسىدا

﴿ئىبراھىم بىلەن ئىسمائىلغا ئۆيۈمنى (يەنى كەبەمنى) تاۋاپ قىلغۇچىلار ئۈچۈن پاك تۇتۇشنى بۇيرۇدۇق﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ھەسەنبەسرى مۇنداق دەيدۇ: الله تائالا ئىبراھىم

ئەلەيھىسسالام بىلەن ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنى كەبىنى پاسكىنا ۋە نىجىس نەرسىلەردىن پاك تۇتۇشقا، كەبىگە ئۇ نەرسىلەردىن يوقۇپ قالماسلىقىقا بۇيرۇدى.

﴿**تاۋاپ قىلغۇچىلار، ئېتىكاپتا ئولتۇرغۇچىلار، رۇكۇ قىلغۇچىلار، سەجدە قىلغۇچىلار ئۈچۈن پاك تۇتۇشنى بۇيرۇدۇق**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇجاھىد ۋە سەئىد ئىبنى جۇبەير مۇنداق دەيدۇ: پاكلاش بولسا بۇتلاردىن، پاسكىنا نەرسىلەردىن ۋە يالغان سۆزلەردىن تازىلاشتىن ئىبارەتتۇر.

﴿**تاۋاپ قىلغۇچىلار، ئېتىكاپتا ئولتۇرغۇچىلار**﴾ نۇرغۇنلىغان ئالىملار ﴿**تاۋاپ قىلغۇچىلار**﴾ دېگەن سۆزگە ياقا يۇرتلاردىن كەلگەنلەر دەپ مەنە بەردى. ﴿**ئېتىكاپتا ئولتۇرغۇچىلار**﴾ دېگەن سۆزگە مەككىدىكى يەرلىك كىشىلەر دەپ مەنا بەردى.

مەسچىتلەرنى پاكىز تۇتۇشنىڭ لازىملىقى بۇ ئايەتتىن ۋە الله تائالانىڭ تۆۋەندىكى ئايىتىدىن چىقىپ تۇرىدۇ. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿الله نىڭ ئۇلۇغلىنىشى ۋە ئىسمىنىڭ ياد ئېتىلىشى بۇيرۇلغان مەسجىدلەردە (مۆمىنلەر) ئەتىگەن ـ ئاخشامدا تەسبىھ ئېيتىپ تۇرىدۇ﴾[1].

ھەدىسلەرنىڭ ئىچىدىمۇ مەسچىتلارنى پاك تۇتۇش توغرۇلۇق نۇرغۇن ھەدىسلەر بار. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «مەسچىتلەر ئۆزىگە مۇناسىپ ئىشلار (ئىبادەت) ئۈچۈن سېلىنىدۇ».

## مەككىدە بىرنەرسىنى ئۆلتۈرۈش ياكى دەرەخلەرنى سۇندۇرۇشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

﴿**ئۆز ۋاقتىدا ئىبراھىم: «پەرۋەردىگارىم! بۇ يەرنى (يەنى مەككىنى) تىنچ شەھەر قىلىپ بەرگىن، ئاھالىسىدىن الله غا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان ئېيتقانلارنى تۈرلۈك مېۋىلەر بىلەن رىزىقلاندۇرغىن» دېدى**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىمام ئەبۇجەئفەر ئىبنى جەرىر، جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام كەبىدە (يەنى مەككىدە) (بىر نەرسە ئۆلتۈرۈش ياكى دەرەخلەرنى سۇندۇرۇشتەك ئىشلارنى) ھارام قىلىپ (كىشىلەرگە) ئۇنى خاتىرجەم ئورۇن قىلدى. مەن مەدىنىدە ئۇنىڭ ئىككى قارا تاشلىق زېمىنىنىڭ ئارىلىقىدىكى يەرلەرنى ھارام قىلدىم. (بۇ ئارىلىقتا) ئوۋ ئوۋلانمايدۇ، دەرەخلەر سۇندۇرۇلمايدۇ».

الله تائالا مەككىنى ئاسمان ۋە زېمىننى يارىتىشتىن بۇرۇن (ئۇنىڭدا ئوۋ ئوۋلاش ۋە دەرەخلەرنى يۇلۇپ تاشلاشتەك ئىشلارنى) ھارام قىلغانلىقىنى بۇنىڭدىن باشقا نۇرغۇن ھەدىسلەر ئۇقتۇرۇپ كەلدى. ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەككىنى پەتھى قىلغان (يەنى ئازات قىلغان) كۈنى مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ھەقىقەتەن الله تائالا بۇ شەھەرنى (يەنى مەككىنى) ئاسمان زېمىننى ياراتقان كۈنى ھۆرمەتلىك قىلىۋەتكەن ئىدى، ئۇ الله تائالانىڭ ھۆرمەتلىك قىلىشى بىلەن قىيامەت كۈنىگىچە ھۆرمەتلىك قىلىنغاندۇر. مەندىن بۇرۇن ھېچقانداق كىشىگە مەككىدە سوقۇشۇش ھالال قىلىنمىدى. ماڭا كۈندۈزدە بىر سائەتلا ئۇرۇش قىلىش ھالال قىلىنىپ بېرىلدى. ئاندىن ئۇ الله تائالانىڭ ھۆرمەتلىك قىلىشى بىلەن قىيامەت كۈنىگىچە ئۇنىڭدا ئۇرۇش قىلىش ھارام قىلىندى. ئۇنىڭ تىكەنلىرى كېسىلمەيدۇ، ھايۋانلىرى ئۈركۈتۈلمەيدۇ، ئۇنىڭدا چۈشۈپ قالغان نەرسىنى كىشىلەرگە ئېلان قىلىپ ئۇنى ئىگىسىگە يەتكۈزۈپ بېرىدىغان كىشىدىن باشقا بىر كىشى ئالمايدۇ، ئۇنىڭ يېشىل ئوت ـ چۆپلىرى يۇلۇنمايدۇ». ئاندىن ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ:

---

[1] سۈرە نۇر 36 ـ ئايەت.

ئى الله تائالانىڭ پەيغەمبىرى (بىزگە) ئىزخىر دېگەن دەرەخنى كېسىشكە رۇخسەت قىلساڭ، ئۇنى تۆمۈرچىلىك ۋە زەرگەرلىك ھۈنەرلىرىمىزدە بىر نەرسىنى قىزىتىشقا ۋە ئۆيلىرىمىزنىڭ ئۈستىنى يېپىشقا ئىشلىتىمىز، دېگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىزخىر دېگەن دەرەخنى كېسىشكە رۇخسەت قىلدى.

ئەبۇشۇرەيھ ئەدەۋىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئۇ ئەمرى ئىبنى سەئىد مەككىگە ئەلچى ئەۋەتىدىغان ۋاقىتتا ئۇنىڭغا مۇنداق دەيدۇ: ھۆرمەتلىك باشلىقىمىز! مەككە پەتھى قىلىنغان كۈنىنىڭ ئەتىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزلىگەن سۆزىنى ئىككى قۇلىقىم بىلەن ئاڭلىغان، دىلىمدا ياد ئالغان ۋە ئۇ سۆزلەۋاتقان ۋاقىتتا ئۇ كۈنى ئىككى كۆزۈم بىلەن كۆرۈپ تۇرغان ئىدىم. شۇ سۆزلەرنى ساڭا سۆزلەپ بېرىشىمگە رۇخسەت قىلساڭ، دەيدۇ. (ئەمرى ئىبنى سەئىد ئۇنىڭغا رۇخسەت قىلدى). (ئۇ سۆزىنى باشلاپ مۇنداق دېدى): پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام الله تائالاغا ھەمدۇسانا ئېيتتى. ئاندىن مۇنداق دېدى: «ھەقىقەتەن الله تائالا مەككىنى ھۆرمەتلىك قىلغاندۇر. ئۇنى ئادەملەر ھۆرمەتلىك قىلغان ئەمەس. الله تائالاغا ۋە قىيامەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرگەن ئادەمنىڭ ئۇنىڭدا قان تۆكۈشى (يەنى ئۇرۇش قىلىشى) ۋە ئۇنىڭ دەرەخلىرىنى كېسىش ھالال ئەمەس. ئەگەر بىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇنىڭدا قىلغان ئۇرۇشنى كۆرۈپ ئۇنىڭدا ئۇرۇش قىلىش رۇخسەت قىلغان ئىكەن دەپ قارىسا، الله پەقەت پەيغەمبىرىگىلا ئۇنىڭدا ئۇرۇش قىلىشنى رۇخسەت قىلدى، سىلەرگە رۇخسەت قىلمىدى دەڭلار. الله ماڭا (ئۇنىڭدا) كۈندۈزدە بىر سائەتلا ئۇرۇش قىلىشنى رۇخسەت قىلىپ بەردى. شۈبھىسىزكى، بۈگۈن ئۇنىڭ ھاراملىقى يەنە ئەسلىگە قايتتى. بۇ يەردە بار كىشى يوق كىشىگە يەتكۈزۈپ قويسۇن». ئاندىن ئەبۇشۇرەيھگە (سەن بۇ سۆزلەرنى ئەمرى ئىبنى سەئىدكە سۆزلەپ بەرسەڭ) ئۇ ساڭا نېمە دېدى؟ دەپ سورالغاندا ئۇ ئەمرى ئىبنى سەئىد ماڭا: ئى ئەبۇشۇرەيھ! بۇنى مەن سەندىن ياخشىراق بىلىمەن، ھەرەم ئاسىيغا ۋە بىر كىشىنى ئۆلتۈرۈۋېتىپ ۋە ياكى ھەرقانداق بىرەر بۇزغۇنچىلىق ئىشنى قىلىپ قېچىپ ئۇنىڭغا كىرىۋالغان كىشىگە پاناھلىق بەرمەيدۇ، دېدى.

بۇ يەردە الله مەككىنى ئاسمان زېمىننى ياراتقان كۈنى ھۆرمەتلىك قىلدى، دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان ھەدىسلەر بىلەن، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئۇنى ھارام قىلدى دېگەن ھەدىسلەرنىڭ ئارىلىقىدا ھېچقانداق زىتلىق يوق. چۈنكى، مەككە الله تائالانىڭ دەرگاھىدا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام كەبىنى سېلىشتىن بۇرۇن ھۆرمەتلىك قىلىنغان. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام الله تائالانىڭ مەككىنى ھارام قىلغان ھۆكمىنى كىشىلەرگە يەتكۈزدى. بۇ خۇددى ئادەم ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ لېيىدا چۆچۈلىنىپ ياتقان چېغىدا (يەنى ئۇ يارىتىلىشتىن بۇرۇن) ئۇنىڭ نەسلىدىن بولغان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام الله تائالانىڭ دەرگاھىدا ئەڭ ئاخىرقى پەيغەمبەر، دەپ يېزىلغان تورۇغلۇق، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام الله تائالادىن بىر پەيغەمبەر ئەۋەتىشنى تىلەپ: **﴿پەرۋەردىگارىمىز! ئۇلارنىڭ ئىچىدىن ئايەتلىرىڭنى ئۇلارغا تىلاۋەت قىلىپ بېرىدىغان، كىتابىڭنى (يەنى قۇرئاننى)، ھېكمەتنى (يەنى پاك سۈننەتنى) ئۇلارغا ئۆگىتىدىغان، ئۇلارنى (مۇشرىكلىك ۋە گۇناھلاردىن) پاك قىلىدىغان بىر پەيغەمبەر ئەۋەتكىن﴾** دېگىنىدەك الله تائالانىڭ دەرگاھىدا ئۇلارنىڭ ئىچىدىن بىر پەيغەمبەرنى ئەۋەتىدىغانلىقىنى يېزىۋەتكىنىگە ئاساسەن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ قىلغان دۇئاسىنى ئىجابەت قىلدى.

شۇ ھەدىستە مۇنداق دەپ كەلدى. ساھابىلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بىزگە ساڭا پەيغەمبەرلىك كېلىشىنىڭ باشلىنىشىدىن خەۋەر بەرگەن بولساڭ، دەپ

سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «(ماڭا پەيغەمبەرلىك كېلىشىنىڭ باشلىنىشى) بوۋام ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسى، مەريەمنىڭ ئوغلى ئىسانىڭ خۇش بېشارەت بېرىشى، ئانامنىڭ ئۆزىدىن خۇددى شامنىڭ قەسىرلىرىنى يورۇتۇۋەتكەندەك بىر نۇرنىڭ چىققانلىقىنى كۆرگەنلىكىدۇر» دېدى.

## ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ﷲ دىن مەككىگە خاتىرجەملىك ۋە رىزىق ئاتا قىلىشنى تىلەپ قىلغان دۇئاسى توغرىسىدا

ﷲ تائالا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامدىن خەۋەر بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿«پەرۋەردىگارىم! بۇ يەرنى (يەنى مەككىنى) تىنچ شەھەر قىلىپ بەرگىن﴾ يەنى ئۇنىڭدا ياشىغان كىشىلەر ھېچقانداق قورقۇنچ ھېس قىلمايدۇ. ﷲ مەككىنى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام تىلىگەندەك ئۆز تەقدىرىدە ۋە شەرىئىتىدە خاتىرجەم ئورۇن قىلدى. ﷲ تائالا ئۇنى خاتىرجەم ئورۇن قىلغانلىقى توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: ﴿بەيتۇللاھقا كىرگەن ئادەم ئەمىن بولىدۇ﴾[1] ﴿ئۇلار (يەنى مۇشرىكلار) كۆرمەمدۇكى، بىز ھەرەمنى ئامان (جاي) قىلدۇق، ھالبۇكى، ئۇلارنىڭ ئەتراپىدىكى كىشىلەر ئەسىر ئېلىنىۋاتىدۇ ۋە ئۆلتۈرۈلۈۋاتىدۇ، ئۇلار باتىلغا ئىشىنىپ، ﷲ نىڭ نېمىتىنى ئىنكار قىلامدۇ؟﴾[2] ئۇنىڭدا ئۇرۇش قىلىشنىڭ چەكلەنگەنلىكى ھەققىدىكى ھەدىسلەر يۇقىرىدا سۆزلىنىپ ئۆتتى.

ئىمام مۇسلىم، جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ (بىرەر كىشىنىڭ مەككىدە قورال كۆتۈرۈشى دۇرۇس ئەمەس) دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم».

﴿ئۆز ۋاقتىدا ئىبراھىم: «پەرۋەردىگارىم! بۇ يەرنى (يەنى مەككىنى) تىنچ شەھەر قىلىپ بەرگىن، ئاھالىسىدىن ﷲ غا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان ئېيتقانلارنى تۈرلۈك مېۋىلەر بىلەن رىزىقلاندۇرغىن» دېدى﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئەبۇھاتەم، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام كاپىرلارنى چىقىرىۋېتىپ مېۋىلەرنى مۆمىنلەرگىلا خاس قىلغان ئىدى. ﷲ بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: ﴿ﷲ: «كاپىر بولغان ئادەمنىمۇ (رىزىقتىن) ئازغىنا مۇددەت (يەنى ھاياتلىقىدا) بەھرىمەن قىلىمەن، ئاندىن كېيىن ئۇنى (ئاخىرەتتە) دوزاخقا ھەيدەيمەن» دېدى. (بۇ) نېمىدېگەن يامان﴾ يەنى كاپىرلارغىمۇ مۆمىنلەرگە رىزىق بەرگەندەك رىزىق بېرىمەن. مەن كىشىلەرنى يارىتىپ قويۇپ (ئۇلار كاپىر بولغانلىقى ئۈچۈن) ئۇلارغا رىزىق بەرمەمدىمەن؟ ئۇلارنى مەن (رىزىقتىن) ئازغىنا مۇددەت بەھرىمەن قىلىمەن. ئاندىن ئۇلارنى دوزاخنىڭ ئازابىغا ھەيدەيمەن. ئۇ نېمىدېگەن يامان ئاقىۋەت! ئاندىن ئىبنى ئابباس بۇ ئايەتنى ئوقۇدى: ﴿بۇلارنىڭ ۋە ئۇلارنىڭ ھەر ئىككىسىگە پەرۋەردىگارىڭنىڭ ئاتا قىلغىنىدىن بېرىمىز. پەرۋەردىگارىڭنىڭ ئاتا قىلغىنى (ھېچ ئادەمدىن) مەنئى قىلىنمايدۇ﴾ يۇقىرىدىكى ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە باشقا ئالىملاردىنمۇ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ بايان قىلغىنىغا ئوخشاش رىۋايەتلەر كەلدى.

ﷲ كاپىرلارنىمۇ دۇنيادا رىزىقتىن ئازغىنا مۇددەت بەھرىمەن قىلىپ ئاندىن ئاخىرەتتە ئازابلايدىغانلىقى توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: ﴿(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «ﷲ غا يالغاننى

---

[1] سۈرە ئال ئىمران 97 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ئەنكەبۇت 67 ـ ئايەت.

چاپلايدىغانلار ھەقىقەتەن (دوزاخ ئازابىدىن) قۇتۇلالمايدۇ». ئۇلار بۇ دۇنيادىن (ئازغىنا ۋاقىتلا) بەھرىمەن بولىدۇ، ئاندىن ئۇلار (ھېساب بېرىش ئۈچۈن) بىزنىڭ دەرگاھىمىزغا قايتىدۇ، ئاندىن كاپىر بولغانلىقلىرى سەۋەبىدىن ئۇلارغا قاتتىق ئازابنى تېتىتىمىز﴾[1] ﴿كىمكى كاپىر بولىدىكەن، ئۇنىڭ كۇفرى سېنى قايغۇغا سالمىسۇن، ئۇلار بىزنىڭ دەرگاھىمىزغا قايتىدۇ، ئۇلارغا (دۇنيادىكى) قىلمىشلىرىنى ئېيتىپ بېرىمىز، الله ھەقىقەتەن ئۇلارنىڭ دىللىرىدىكىنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر. ئۇلارنى (دۇنيادىن) ئازغىنا (مۇددەت) بەھرىمەن قىلىمىز، ئاندىن ئۇلارنى قاتتىق ئازابنى (تېتىشقا) مەجبۇرلايمىز﴾[2] ﴿ئىنسانلار (كۇففارلارنىڭ باياشات تۇرمۇشىنى كۆرۈپ كۇفرىغا قىزىقىپ ئۇلارغا قوشۇلۇپ) ھەممىسى (كۇفرىدا) بىر ئۈممەت بولۇپ قالمايدىغان بولسا ئىدى، مەرھەمەتلىك الله نى ئىنكار قىلغان كىشىلەرنىڭ ئۆيلىرىنىڭ ئۆگزىلىرىنى ۋە ئۇنىڭغا چىقىدىغان شوتىلىرىنى كۈمۈشتىن قىلىپ بېرەتتۇق. ئۇلارنىڭ ئۆيلىرىنىڭ ئىشىكلىرىنى ۋە تەختلىرىنىمۇ كۈمۈشتىن قىلىپ بېرەتتۇق، ئۇلار تەختلەرگە يۆلىنىپ ئولتۇراتتى. (يۇقىرىقىلارنىڭ بەزىسىنى) ئالتۇندىن قىلىپ بېرەتتۇق، ئۇلارنىڭ ھەممىسى پەقەت دۇنيا تىرىكچىلىكىدە پايدىلىنىدىغان نەرسىلەردۇر. پەرۋەردىگارىڭنىڭ ھۇزۇرىدىكى ئاخىرەت (يەنى جەننەت ۋە ئۇنىڭدىكى نازۇنېمەتلەر) تەقۋادارلارغا خاستۇر﴾[3].

﴿ئاندىن كېيىن ئۇنى (ئاخىرەتتە) دوزاخقا ھەيدەيمەن» دېدى. (بۇ) نېمىدېگەن يامان ئاقىۋەت!﴾ يەنى الله ئۇلارغا مۆھلەت بېرىپ كۈتۈپ تۇرىدۇ. ئاندىن ئۇلارنى قىلغان گۇناھىغا قارىتا قاتتىق تۇتىدۇ. الله بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿نۇرغۇن شەھەر ئاھالىلىرى زالىم تۇرۇقلۇق، ئۇلارغا مەن مۆھلەت بەردىم (ئۇلار بۇ مۆھلەتكە مەغرۇر بولۇپ كەتتى)، ئاندىن (يەنى ئۇلارغا ئۇزاق مۇددەت مۆھلەت بەرگىنىمدىن كېيىن) ئۇلارنى جازالىدىم، ئاخىر قايتىدىغان جاي مېنىڭ دەرگاھىمدۇر (يەنى ئاخىر ھەممىسى ماڭا كېلىدۇ )﴾[4].

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىمنىڭ ھەدىسىدە مۇنداق كەلدى: «(ھېچ كىشى ئاڭلىغان) ئەزىيەتكە الله دىن بەكرەك سەۋر قىلغۇچى ئەمەس. الله ئۇلارغا رىزىق بېرىپ ئۇلارنى ساق ـ سالامەت قىلىپ تۇرسىمۇ، ئۇلار (الله تائالانىڭ بالىسى بار دەپ) الله تائالاغا بوھتان چاپلايدۇ. (الله بۇنىڭغا سەۋرى قىلىدۇ)».

ئىمام بۇخارىنىڭ ھەدىسىدە يەنە مۇنداق دېيىلگەن: «الله زالىمنى قىلغان جىنايىتى ئۈچۈن ئالدىراپ تۇتمايدۇ. الله ئۇنى تۇتقان چاغدا ئۇ الله تائالانىڭ جازاسىدىن ھەرگىزمۇ قۇتۇلالمايدۇ. ئاندىن (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام) بۇ ئايەتنى ئوقۇدى: ﴿پەرۋەردىگارىڭ زالىم يۇرتلار (ئاھالىسى) نى ھالاك قىلسا، ئەنە شۇنداق ھالاك قىلىدۇ، الله نىڭ ئازابى ھەقىقەتەن تولىمۇ قاتتىقتۇر﴾[5]».

## ئىبراھىمنىڭ كەبىنى سېلىشى ۋە شۇ ئىشنىڭ الله تائالانىڭ دەرگاھىدا مەقبۇل بولۇشىنى تىلىگەنلىكى توغرىسىدا

---

[1] سۈرە يۇنۇس 69 ـ 70 ـ ئايەتلەر.
[2] سۈرە لوقمان 23 ـ 24 ـ ئايەتلەر.
[3] سۈرە زۇخرۇف 33 — 35 ـ ئايەتكىچە.
[4] سۈرە ھەج 48 ـ ئايەت
[5] سۈرە ھۇد 102 ـ ئايەت.

**﴿ئۆز ۋاقتىدا ئىبراھىم بىلەن ئىسمائىل كەبىنىڭ ئۇلىنى قوپۇرۇۋېتىپ: «پەرۋەردىگارىمىز! بىزنىڭ (خىزمىتىمىزنى) قوبۇل قىلغىن، سەن ھەقىقەتەن (دۇئايىمىزنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىسەن، (نىيىتىمىزنى) بىلىپ تۇرغۇچىسەن. پەرۋەردىگارىمىز! ئىككىمىزنى ئۆزەڭگە ئىتائەتمەن قىلغىن، بىزنىڭ ئەۋلادلىرىمىزدىنمۇ ئۆزەڭگە ئىتائەتمەن ئۈممەت چىقارغىن، بىزگە ھەججىمىزنىڭ قائىدىلىرىنى بىلدۈرگىن، تەۋبىمىزنى قوبۇل قىلغىن، چۈنكى، سەن تەۋبىنى ناھايىتى قوبۇل قىلغۇچىسەن، ناھايىتى مېھرىبانسەن﴾** يەنى، ئى مۇھەممەد! ساھابىلىرىڭگە ئىبراھىم بىلەن ئىسمائىلنىڭ **﴿پەرۋەردىگارىمىز! بىزنىڭ (خىزمىتىمىزنى) قوبۇل قىلغىن، سەن ھەقىقەتەن (دۇئايىمىزنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىسەن﴾** دېگەچ كەبىنىڭ تېمىنى قوپۇرغانلىقىنى سۆزلەپ بەرگىن. يەنى ئۇلار ناھايىتى ياخشى ئىشلارنى قىلىۋېتىپ اللہ تائالادىن شۇ ئىشلارنىڭ قوبۇل بولۇشىنى تىلەيدۇ.

ئىبنى ئەبۇھاتەم، ۋۇھەيب ئىبنى ۋەردىنىڭ **﴿ئۆز ۋاقتىدا ئىبراھىم بىلەن ئىسمائىل كەبىنىڭ ئۇلىنى قوپۇرۇۋېتىپ: «پەرۋەردىگارىمىز! بىزنىڭ (خىزمىتىمىزنى) قوبۇل قىلغىن﴾** دېگەن ئايەتنى ئوقۇپ يىغلاپ تۇرۇپ: ئى رەھمان تائالانىڭ دوستى! (يەنى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام) سەن رەھمان تائالانىڭ ئۆيىنىڭ تېمىنى (كەبىنىڭ تېمىنى) بۇ ئىش اللہ تائالانىڭ دەرگاھىدا قوبۇل بولماي قالارمۇ؟ دەپ قورقۇپ تۇرۇپ قوپۇرۇپسەن، دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلدى.

اللہ ھەقىقىي مۆمىنلەرنىڭ ياخشى ئىشلارنى قىلىپ تۇرۇپمۇ ئۇ ئىشلار اللہ دەرگاھىدا قوبۇل بولماي قالامدىكىن دەپ قورقىدىغانلىقى ھەققىدە ئەھۋالىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿سەدىقە بېرىدىغان ئەمما پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىغا (ھېساب بېرىش ئۈچۈن) قايتىپ بارىدىغانلىقىدىن دىللىرى قورقۇپ تۇرىدىغان كىشىلەر﴾[1] يەنى ئۇلار اللہ ئۆزلىرىگە بەرگەن مال ـ مۈلۈكلەردىن سەدىقە، بالا ـ چاقىلىرىغا نەپىقە ۋە سوغات ـ ھەدىيەلەرنى بېرىدۇ. ھەمدە ئۇ بەرگەن نەرسىلەر اللہ تائالانىڭ دەرگاھىدا قوبۇل بولماي قالارمىكىن دەپ ئەنسىرەيدۇ.

ئىمام بۇخارى، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئاياللار ئۆزىگە خاس ئورۇن تۇتۇشنى بىرىنچى قېتىم ئىسمائىلنىڭ ئانىسى ھاجەردىن ئۆگەنگەن ئالدى. ھاجەر ئۆزىنىڭ سارەگە بولغان كۈندەشلىكىنى ياكى ئۆچمەنلىكىنى يوقىتىش ئۈچۈن ئايرىم بىر ئورۇننى تۇتۇپ ئولتۇردى. ئاندىن ئىبراھىم ھاجەرنى ۋە ئېمىۋاتقان ئوغلى ئىسمائىلنى ئېلىپ كېلىپ كەبىدە (مەككىدە) ھەرەم مەسچىتىنىڭ يۇقىرى تەرىپىدىكى زەمزەم قۇدۇقىنىڭ ئۈستىدە چوڭ بىر دەرەخنىڭ يېنىغا ئورۇنلاشتۇردى. ئۇ كۈنلەردە مەككىدە بىر ئادەممۇ ئىچكىدەك سۇمۇ يوق ئىدى. ئۇ، ئۇلارنى شۇ يەرگە ئورۇنلاشتۇرۇپ قويۇپ ئۇلارنىڭ يېنىغا خورما ۋە بىر تۇلۇم سۇنى قويۇپ قويدى. ئاندىن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام كەينىگە ئۆرۈلۈپ مېڭىۋىدى، ئىسمائىلنىڭ ئانىسى ھاجەر ئۇنىڭ كەينىدىن بېرىپ: ئى ئىبراھىم! بىزنى ھېچقانداق نەرسە يوق، ئادەمسىز سەھراغا تاشلاپ قويۇپ نەگە كېتىسەن؟ دېگەن سۆزنى ئۈچ قېتىم تەكرارلىدى. ئىبراھىم ئۇنىڭغا قاراپمۇ قويمىدى. ئاندىن ھاجەر: سېنى اللہ مۇشۇنداق قىلىشقا (يەنى بىزنى بۇ يەردە تاشلاپ قويۇشقا) بۇيرۇدىمۇ؟ دەپ سورىدى. ئىبراھىم: ھەئە، دەپ جاۋاب بەردى. ھاجەر: ئۇنداق بولسا اللہ بىزنى ساقلىغۇچىدۇر، دەپ بالىسىنىڭ قېشىغا قايتىپ كەلدى. ئاندىن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام سەپەرگە يول ئالدى. ئىبراھىم ئايالى ۋە بالىسى كۆرۈنمەيدىغان سەنىييە دېگەن يەرگە بارغاندا، يۈزىنى كەبە تەرەپكە قىلىپ، قولىنى كۆتۈرۈپ

---

[1] سۈرە مۆئمىنۇن 60 ـ ئايەت.

تۇرۇپ بۇ دۇئانى ئوقۇدى: ﴿پەرۋەردىگارىمىز! ئەۋلادىمنىڭ بىر قىسمىنى (يەنى بالام ئىسمائىل بىلەن ئانىسى ھاجەرنى) ناماز ئوقۇسۇن (يەنى ساڭا ئىبادەت قىلسۇن دەپ) سېنىڭ ھۆرمەتلىك ئۆيۈڭنىڭ قېشىدىكى ئېكىنسىز بىر ۋادىغا (يەنى مەككىگە) ئورۇنلاشتۇردۇم، پەرۋەردىگارىمىز! بىر قىسىم كىشىلەرنىڭ دىللىرىنى ئۇلارغا مايىل قىلغىن، ئۇلارنى شۈكۈر قىلسۇن دەپ تۈرلۈك مېۋىلەرنى ئۇلارغا رىزىق قىلىپ بەرگىن﴾[1].

ھاجەر ئىسمائىلنى ئېمىتتى. ئۇسسۇزلۇقتا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام قويۇپ قويغان سۇنى ئىچتى. تۇلۇمدىكى سۇ تۈگىگەندە ئۇ ۋە ئوغلى ئىسمائىل ئۇسسۇزلۇقتىن تولغانغىلى باشلىدى. ھاجەر ئوغلىنىڭ بۇ ھالىنى كۆرۈشنى خالىماي، ئۇنىڭ قېشىدىن باشقا جايغا قاراپ ماڭدى. سەفا تېغى شۇ يەردىكى تاغلارنىڭ ئىچىدىكى ئەڭ يېقىنى ئىدى. ئۇ شۇ تاغقا چىقتى. ئاندىن بىرەر ئادەم كۆرۈنەرمىكىن دەپ جىلغىغا قاراشقا باشلىدى. لېكىن ئۇ بىرمۇ ئادەم كۆرمىدى. ئاندىن سەفا تېغىدىن چۈشۈپ جىلغىغا كەلدى ـ دە، كىيىمىنىڭ بىر تەرىپىنى كۆتۈرۈپ جىلغىدىن يۈگۈرۈپ ئۆتتى. ئاندىن مەرۋە تېغىغا كېلىپ تاغنىڭ ئۈستىدە تۇردى. ئاندىن بىرەر ئادەم كۆرۈنەرمىكىن دەپ قارىدى. ھېچ بىر ئادەمنى كۆرمىدى. ئۇ بۇ ئىشنى يەتتە قېتىم تەكرارلىدى. ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «شۇڭا كىشىلەر (ھەج ۋە ئۆمرە قىلغاندا) ئىككى تاغنىڭ ئارىلىقىدا سەئيى قىلىدىغان بولۇپ قالدى» دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلدى. «ھاجەر مەرۋە تېغىغا يېقىنلاشقاندا بىر ئاۋازنى ئاڭلىدى. ئۇ جىم تۇرۇپ (ئاۋازغا) قۇلاق سالغان ئىدى، ئۇ ئاۋازنى يەنە ئاڭلىدى. ئۇ بىرەر ياردەمچى بولغان بولسا، شۇنى ئاڭلىدىممۇ دەپ (شۇنداق قارىغۇدەك بولسا) ئۇ زەمزەمنىڭ يېنىدا تاپىنى بىلەن ياكى قانىتى بىلەن سۇ ئىزدەۋاتقان بىر پەرىشتىنى كۆردى. سۇمۇ چىقتى ھاجەر (سۇنىڭ ئەتراپىنى توپا بىلەن) توسۇشقا باشلىدى. ئۇ توختا دەپ قولى بىلەن ئىشارەت قىلدى. شۇنىڭ بىلەن ھاجەر سۇنى قاچىسىغا ئۇسۇشقا باشلىدى. سۇنى بىر تەرەپتىن ئۇسۇپ تۇرسا يەنە بىر تەرەپتىن ئېتىلىپ چىقىپ تۇراتتى».

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلدۇ: «الله ئىسمائىلنىڭ ئانىسىغا رەھمەت قىلسۇن، ئۇ زەمزەمنى (ئۆز ھالىغا) قويۇپ قويغان بولسا، ياكى ئۇ سۇدىن ئۇسمىغان بولسا، جەزمەن زەمزەم (ئېرىقتەك) ئېقىپ تۇرىدىغان بۇلاق بولاتتى» ئىبنى ئابباس مۇنداق دەيدۇ: ھاجەر سۇدىن ئىچتى ۋە بالىسىنىمۇ ئېمىتتى. ئاندىن پەرىشتە ئۇنىڭغا سىز ھالاك بولۇپ كېتىشتىن قورقماڭ. بۇ يەردە الله تائالانىڭ بىر ئۆيى بار (كەبىنى دېمەكچى)، ئۇنى بۇ بالا ۋە ئۇنىڭ ئاتىسى سالىدۇ. الله تائالا ئۆزى ئىگىدارچىلىق قىلغان (ياخشى) كىشىلەرنى ھالاك قىلمايدۇ، دېدى. كەبە زېمىندىن دۆڭگە ئوخشاش كۆتۈرۈلۈپ تۇراتتى. سەل كېلىپ قالسا، سۇ ئۇنىڭ ئوڭ يېنى ۋە سول يېنىدىن ئېقىپ كېتەتتى. (كۆنلەر) شۇنداق ئۆتتى. ھەتتا جۇرھۇم قەبىلىسىدىن بىر تۈركۈم كىشىلەر ياكى جۇرھۇم قەبىلىسىدىن بىر ئائىلىكلەر كادا يولىدىن كېتىۋېتىپ ئۇلارنىڭ قېشىدىن ئۆتۈپ قالدى. ئۇلار مەككىنىڭ تۆۋەن تەرىپىگە چۈشتى. ئۇلار بىر نەرسىنى ئېلىش ئۈچۈن چۈشمەكچى بولۇپ ئېنتىلىۋاتقان بىر ئۇچار قۇشنى كۆرۈپ، شەكسىز ئۇ قۇش سۇنىڭ ئەتراپىدا ئايلىنىۋاتىدۇ. بىز بۇ جىلغىدا سۇ يوقمىكىن دېگەن ئىدۇق، دېدى. ئاندىن ئۇلار بىر كىشىنى ياكى ئىككى كىشىنى ئەۋەتتى. ئۇلار سۇنى كۆردى. ئاندىن قايتىپ كېلىپ سۇنىڭ بارلىقىنى خەۋەر قىلدى.

---

[1] سۈرە ئىبراھىم 37 ـ ئايەت.

ئاندىن ئۇلارنىڭ ھەممىسى كېلىشتى. ئىسمائىلنىڭ ئانىسى سۇنىڭ يېنىدا ئىدى. ئۇلار ئۇنىڭغا بىز سېنىڭ قېشىڭغا چۈشۈپ، بۇ يەردە يەرلىشىپ قېلىشىمىزغا رۇخسەت قىلامسەن، دېدى. ئۇ ماقۇل، لېكىن سۇدا سىلەرنىڭ ھېچقانداق ھەققىڭلار يوق، دېدى. ئۇلار ئۇنىڭ سۆزىگە قوشۇلدى.

ئىبنى ئاbbاس مۇنداق دەيدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئىسمائىلنىڭ ئانىسى بۇ ئىشقا (يەنى ئۇلارنىڭ ئۇنىڭ يېنىدا ئولتۇراقلىشىپ قېلىشىغا) تاسادىپى يولۇقۇپ قالدى. ئۇمۇ كىشىلەر بىلەن بىللە ياشاشنى ياخشى كۆرەتتى» دېدى. ئاندىن ئۇلار (جۇرھۇمدىكى) ئائىلىدىكىلىرىگە ئادەم ئەۋەتىپ ئۇلارنى يانلىرىغا ئېلىپ كېلىۋالدى. مەككىدە ئۇلاردىن بىرنەچچە ئائىلىكلەر بولدى. ئىسمائىلمۇ ناھايىتى ياخشى ۋە چىرايلىق ئادەم بولۇپ چوڭ بولدى. ئۇلاردىن ئەرەب تىلىنى ئۆگەندى. ئۇ بالاغەتكە يەتكەندە ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئىچىدىكى بىر قىز بىلەن ئۇنىڭ تويىنى قىلىپ قويدى. ئىسمائىلنىڭ ئانىسىمۇ ئالەمدىن ئۆتتى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئىسمائىل ئۆيلىنىپ بولغاندىن كېيىن، ئۇنىڭ ئەھۋالىنى بىلىپ بېقىش ئۈچۈن كەلدى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئىسمائىلنى تاپالمىدى. ئاندىن ئۇنىڭ ئايالىدىن ئۇنى سورىدى. ئايالى ئۇنىڭغا ئۇنىڭ تىرىكچىلىك ئۈچۈن بىر نەرسە ئىزدەپ چىقىپ كەتكەنلىكىنى ئېيتتى. ئاندىن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭدىن تۇرمۇش ئەھۋالىنى سورىدى. ئايالى ئۇنىڭغا بىز قىيىنچىلىق ۋە جاپا ـ مۇشەققەت ئىچىدە ياشاۋاتىمىز دەپ تۇرمۇشلىرىدىن شىكايەت قىلدى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: ئېرىڭىز كەلسە سالىمىمنى يەتكۈزۈپ قويۇڭ ۋە ئۇنىڭغا دەپ قويۇڭ ئىشىگىنىڭ بوسۇغۇسىنى يەڭگۈشلىۋەتسۇن، دېدى. ئىسمائىل كېلىپ بىر نەرسىنى سەزگەندەك قىلىپ ئايالىدىن: بىر كىشى كەلدىمۇ؟» دەپ سورىدى. ئايالى: ھەئە، مۇنداق ـ مۇنداق سۈپەتلىك بىر قېرى كېلىپ سېنىڭ ئەھۋالىڭدىن سورىدى. مەن ئۇنىڭغا سەن توغرۇلۇق خەۋەر بەردىم. ئۇ بىزنىڭ تۇرمۇشىمىزدىن سورىدى. مەن ئۇنىڭغا بىز قىيىنچىلىقتا ياشاۋاتىمىز دەپ خەۋەر بەردىم، دېدى. ئىسمائىل: ئۇ ساڭا بىرەر ۋەسىيەت قىلىپ كەتتىمۇ؟ دەپ سورىدى. ئۇ: ھەئە، ئۇ ساڭا سالام دەپ قويۇشۇمنى ۋە ئىشىكىڭنىڭ بوسۇغۇسىنى يەڭگۈشلىۋېتىشىڭنى دەپ قويۇشۇمنى بۇيرۇدى، دېدى. ئىسمائىل: ئۇ مېنىڭ دادام بولىدۇ. مېنى سەندىن ئايرىلىپ كېتىشىمگە بۇيرۇپتۇ. ئەمدى سەن ئۆيۈڭگە قايتقىن، دەپ ئۇنىڭ خېتىنى بېرىۋېتىپ، ئۇلارنىڭ ئىچىدىن باشقا بىرسى بىلەن توي قىلدى.

بىر مۇددەت ئۆتكەندىن كېيىن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىڭ يېنىغا قايتا بارغاندا ئىسمائىلنى يەنە تاپالمىدى. ئۇ ئايالىنىڭ يېنىغا كىرىپ ئىسمائىل توغرۇلۇق سورىدى. ئۇ: بىزگە بىر نەرسە ئىزدەپ چىقىپ كەتتى، دەپ جاۋاب بەردى. ئىبراھىم: سىلەرنىڭ ئەھۋالىڭلارقانداق؟ دەپ تۇرمۇش ئەھۋالىنى سورىدى. ئۇ: بىز ياخشى ۋە باياشات تۇرمۇشتا ياشاۋاتىمىز، دەپ جاۋاب بېرىپ الله تائالاغا شۈكرى ئېيتتى. ئىبراھىم: سىلەر تامىقىڭلارغا نېمە يەيسىلەر؟ دەپ سورىدى. ئۇ: گۆش، دەپ جاۋاب بەردى. ئۇ: نېمە ئىچىسىلەر؟ دەپ سورىدى. ئۇ: سۇ، دەپ جاۋاب بەردى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام: «ئى الله ئۇلارغا (ئۇلارنىڭ) گۆش ۋە سۇلىرىغا بەرىكەت بەرسەڭ» دەپ دۇئا قىلدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «ئۇ كۈنلەردە ئۇلارنىڭ دانلىرى (يەنى بۇغداي، قوناق دېگەنلەرگە ئوخشاش دانلار) يوقتى ئەگەر ئۇ بولغان بولسا ئۇنىڭغىمۇ دۇئا قىلغان بولاتتى» ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: گۆش بىلەن سۇ مەككىنىڭ سىرتىدىمۇ ھەممە كىشىلەرنىڭ يېمەكلىكى بولمىغان بولسا، مەككىنىڭ سىرتىدىكى بىرمۇ كىشىگە سىڭمىگەن بولاتتى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا مۇنداق دېدى: ئېرىڭىز كەلسە ئۇنىڭغا سالام دەپ قويۇڭ ئۇ ئىشىكىنىڭ بوسۇغۇسىنى ياخشى

ساقلىسۇن، ئىسمائىل كېلىپ ئۇنىڭدىن: بىر كىشى كەلدىمۇ؟ دەپ سورىدى. ئۇ: ھەئە، ناھايىتى كېلىشكەن بىر پېشقەدەم ئادەم كېلىپ مەندىن سىزنىڭ ئەھۋالىڭىزنى سورىدى، مەن سىزنىڭ ئەھۋالىڭىزنى، دەپ بەردىم. ئۇ بىزنىڭ تۇرمۇشىمىزنى سورىدى مەن ئۇنىڭغا بەك ياخشى ياشاۋاتىمىز دەپ جاۋاب بەردىم. ئۇ ساڭا سالام ئېيتتى ۋە ئىشىكنىڭ بوسۇغىسىنى چىڭ ساقلىشىڭنى بۇيرۇدى، دەپ جاۋاب بەردى. ئىسمائىل: ئۇ مېنىڭ دادام، بوسۇغا دېگىنى سەن بولىسەن، ئۇ مېنىڭ سېنى چىڭ ساقلىشىمنى بۇيرۇپتۇ، دېدى. ئاندىن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بىر مۇددەت ئۆتكەندىن كېيىن قايتا كەلدى. ئىسمائىل زەمزەمگە يېقىن بىر دەرەخنىڭ ئاستىدا ئوقياسىنى ئۇچلاپ ئولتۇراتتى. ئۇ ئىبراھىمنى كۆرۈپ ئورنىدىن قوپتى. ئۇ ئىككىسى باشقا ئاتا ـ باللار قانداق كۆرۈشكەن بولسا، شۇنداق كۆرۈشتى. (يەنى ئىبراھىم بىلەن ئىسمائىل ئاتا ـ بالىنىڭ ئوتتۇرىسىدا بولىدىغان ھۆرمەت ۋە سالام بىلەن كۆرۈشتى) ئاندىن ئىبراھىم: ئى ئىسمائىل الله مېنى بىر ئىشقا بۇيرۇدى، دېدى. ئۇ ئۇنىڭغا: پەرۋەردىگارىڭ بۇيرۇغان ئىشنى قىلغىن، دېدى. ئۇ: سەن ماڭا ياردەم بېرەمسەن؟ دېدى. ئۇ: بولىدۇ، دېدى. ئىبراھىم: الله مېنى بۇ يەرگە بىر ئۆينى (كەبىنى) سېلىشىمنى بۇيرۇدى، دەپ شۇ يەرنىڭ ئەتراپىدىكى ئېگىز دۆڭنى كۆرسەتتى. شۇنىڭ بىلەن يەرگە ئۇ ئىككەيلەن كەبىنىڭ ئۇلىنى سالدى. ئىسمائىل تاشنى ئېلىپ كېلىپ بەردى. ئىبراھىم كەبىنى سالدى. كەبىنىڭ تېمى بەك ئېگىز كۆتۈرۈلۈپ كەتكەن ئىدى. ئىسمائىل ھېلىقى تاشنى ئېلىپ كېلىپ ئىبراھىمنىڭ پۇتىنىڭ ئاستىغا قويۇپ بەردى. ئۇ ئىككىسى ﴿« **پەرۋەردىگارىمىز! بىزنىڭ (خىزمىتىمىزنى) قوبۇل قىلغىن، سەن ھەقىقەتەن (دۇئايىمىزنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىسەن، (نىيىتىمىزنى) بىلىپ تۇرغۇچىسەن**﴾ دېگەچ ئىبراھىم تاشنىڭ ئۈستىگە چىقىپ كەبىنى سالدى. ئىسمائىل ئۇنىڭغا تاشنى سۇنۇپ بەردى.

ئىبنى ئابباس مۇنداق دەيدۇ: ئۇ ئىككىسى ﴿« **پەرۋەردىگارىمىز! بىزنىڭ (خىزمىتىمىزنى) قوبۇل قىلغىن، سەن ھەقىقەتەن (دۇئايىمىزنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىسەن، (نىيىتىمىزنى) بىلىپ تۇرغۇچىسەن**﴾ دېگەچ كەبىنىڭ ئەتراپىنى ئايلىنىپ كەبىنى سېلىشقا باشلىدى.

## قۇرەيشنىڭ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن ئۇزۇن زامانلار ئۆتۈپ ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەر بولۇشىدىن بەش يىل ئىلگىرى كەبىنى يېڭىلاپ سالغانلىقى توغرىسىدا

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام 35 ياشقا كىرگەن چاغدا، كەبىنى سېلىش ئىشلىرىغا ھەمكارلىشىپ قۇرەيشلەر بىللە بىلەن تاشلارنى يۆتكىدى. مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق ئىبنى يەسار ”مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ تەرجىمھالى“ دېگەن كىتابىدا مۇنداق دەيدۇ: مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام 35 ياشقا كىرگەندە، قۇرەيشلىكلەر كەبىنى قايتا يېڭىلاپ سېلىش ئۈچۈن بىر يەرگە يىغىلدى. ئۇلار كەبىنى بۇزۇشتىن قورقاتتى. كەبە شۇ ۋاقىتتا ئادەم بويىدىن ئېگىزرەك بولۇپ تاشلاردىن قوپۇرۇلغان ئىدى. ئۇلار ئۇنى ئېگىزلىتىپ تورۇسىنى يېپىشنى ئويلاشقان ئىدى. ئۇنداق قىلىشى بىر تۈركۈم كىشىلەر كەبىنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى قۇدۇقنىڭ ئىچىگە قويۇپ قويغان كەبىنىڭ بايلىقىنى ئوغۇرلاپ كەتكەن ئىدى. ئۇ بايلىق خۇزائە قەبىلىسىدىكى مەلىھ ئىبنى ئەمرىنىڭ باللىرىنىڭ قولى دۇۋەيكنىڭ قېشىدىن تېپىلدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭ قولىنى كەستى. كىشىلەر ئۇنى باشقىلار ئوغرىلاپ دۇۋەيكنىڭ يېنىغا قويۇپ قويغان، دەپ گۇمان قىلىشتى. دېڭىز دولقۇنى رۇمنىڭ تىجارەتچىلىرىنىڭ بىر كېمىسىنى

جىددىدىكى قىرغاقتا ئېلىپ كېلىپ ئۇرغان ئىدى. كېمە پاچاقلىنىپ كەتتى. قۇرەيشلەر ئۇنىڭ ياغاچلىرىنى ئېلىپ كەبىنى يېپىشقا تەييارلاندى. (شۇ ۋاقىتتا) مەككىدە ياغاچچىلىقنى بىلىدىغان مىسىرلىق بىر كىشى بار ئىدى. ئۇ ئۇلارغا كەبىنى يېپىشتا كۆڭۈللىدىكىدەك بەزى ماتېرىياللارنى تەييارلاپ بەردى. ھەر كۈنى كەبىگە سوۋغا قىلىنغان نەرسە تاشلىنىدىغان كەبىنىڭ قۇدۇقىنىڭ ئىچىدىن بىر يىلان چىقىپ كەبىنىڭ تېمىغا چاپلىشىۋېلىپ، كۆشۈلداپ تۇراتتى. كىشىلەر بۇ يىلاندىن قورقاتتى، چۈنكى، ئۇنىڭ قېشىغا بىرەرسى يېقىنلاشقان ھامان چېقىراپ چىشلەش ئۈچۈن ئاغزىنى ئاچاتتى. ئۇ بىر كۈنى بۇرۇنقىدەك كەبىنىڭ تېمىغا چاپلىشىۋېلىپ كۆشۈلداپ تۇراتتى. اللّٰه ئۇنىڭغا بىر ئۇچار قۇشنى ئەۋەتتى. ئۇ قۇش ئۇنى چاڭگاللاپ ئېلىپ كەتتى. ئاندىن قۇرەيشلىكلەر بىز اللّٰه تائالانىڭ بىزنىڭ قىلماقچى بولغان ئىشىمىزغا رازى بولۇشىنى ئۈمىد قىلىمىز، بىزدە ھۈنەرۋەن ۋە ياغاچ بار، اللّٰه بىزنى يىلاننىڭ ۋەھىمىسىدىن خالاس قىلدى دېيىشتى. ئۇلار كەبىنى بۇزۇۋېتىپ ئۇنى باشقىدىن سېلىش ئۈچۈن بىرلىككە كېلىپ يىغىلدى. ئەبۇۋەھب ئىبنى ئەمرى ئىبنى ئائىز ئىبنى ئابدى ئىبنى ئىمران ئىبنى مەخزۇم دېگەن كىشى كەبىنىڭ تېشىدىن بىرنى سۇغۇرۇپ ئېلىۋېدى، ئۇ تاش ئۇنىڭ قولىدىن چاچراپ چىقىپ، ئۆزىنىڭ ئەسلى ئورنىغا بېرىپ توختىدى. ئاندىن ئەبۇۋەھب مۇنداق دېدى: ئى قۇرەيش جامائەسى كەبىنى سېلىشقا ئىشلىتىلىدىغان ماللار ھالالدىن بولسۇن، ئۇنى سېلىش ئۈچۈن پاھىشىدىن كەلگەن جازاندىن كەلگەن ۋە بىر كىشىدىن ئورۇنسىز ئېلىۋالغان ھارام مال ـ مۈلۈكلەر ئارىلىشىپ قالمىسۇن. ئاندىن قۇرەيشلىكلەر كەبىنىڭ تېمىنى ياساشنى بۆلۈشۇۋالدى. كەبىنىڭ ئىشىك تەرىپى ئابدىماناف ۋە زۆھرىنىڭ باللىرىغا تەگدى. قارا تاش بىلەن رۇكنىليامانىنىڭ ئارىلىقى مەخزۇمنىڭ باللىرى ۋە ئۇلارغا قېتىلغان قۇرەيشنىڭ قەبىلىلىرىگە تەگدى. كەبىنىڭ ئارقا تەرىپى جەمھى ۋە سەھمىنىڭ باللىرىغا تەگدى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام دەسسەپ تۇرغان تاش تەرىپى بۇگۈنكى كۈندە ھەتىم دەپ ئاتىلىدىغان ئادەمنىڭ بويىدىن سەل پاكارراق تام قوپۇرۇپ قويغان يەر ئابدۇدار ئىبنى قۇسەي، ئەسەد ئىبنى ئابدۇلئۇززا ئىبنى قۇسەي ۋە ئەدى ئىبنى كەئب ئىبنى لۇئەيلەرنىڭ باللىرىغا تەگدى. كىشىلەر ئۇنى بۇزۇشتىن قورقتى. ئاندىن ۋەلىد ئىبنى مۇغىرە ئۇنى بۇزۇشنى مەن سىلەرگە باشلاپ بېرەي دەپ قولىغا جوتۇنى ئېلىپ: ئى اللّٰه قورقۇتمىغىن! ئى اللّٰه بىز بۇ ئىشىمىزدىن ياخشى ئىش قىلىشىمىزنى خالايمىز دېگەچ چېقىشقا باشلىدى. ئۇ قارا تاشنىڭ ئارىلىقى بىلەن رۇكنۇليامانىينىڭ ئارىلىقىدىن بىر تەرەپىنى چاقتى. كىشىلەر شۇ كېچىسى ساقلىشىپ كۈتتى. ئۇلار مۇنداق دەيدۇ: ساقلاپ باقايلى ئەگەر بىرەر ئىش يۈز بېرىپ قالسا، بىز ئۇنى چاقماي ھەتتا چاققان يەرنىمۇ ئۆز ئورنىغا قايتۇرۇپ ئەسلىدىكىدەك قىلىپ قويۇيمىز. ئەگەر بىرەر ئىش يۈز بەرمىسە اللّٰه تائالا بىزنىڭ قىلماقچى بولغان ئىشىمىزغا رازى بولۇپتۇ، دەيمىز. ئەتىسى ۋەلىد ئىشىغا ئەتىگەندىلا كىرىشىپ كېتىپ ئۇنى چېقىشقا باشلىدى. كىشىلەرمۇ ئۇنىڭ بىلەن بىللە چاقتى. چېقىش ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام قويغان تامنىڭ ئۇلىغا بارغاندا بىر ـ بىرىگە چىشتەك گىرەلىشىپ كەتكەن يېشىل بىر تاشقا يەتتى.

ئىبنى ئىسھاق مۇنداق دەيدۇ: بۇ سۆزنى رىۋايەت قىلغان كىشىلەرنىڭ ئىچىدىن بىر كىشى تاشتىن بىرنى قومۇرۇپ ئېلىش ئۈچۈن ئىككى تاشنىڭ ئارىلىقىغا تۆمۈر قوزۇقتىن بىرنى قاقىدۇ. ئۇ تاشنى شۇنداق مىدىرلىتىشى ھامان مەككىنىڭ ھەممە يېرىدىن بىر خىل ئاۋاز چىقىپ كېتىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام قويغان تامنىڭ ئۇلىنى قومۇرۇشتىن توختاپ قالىدۇ.

## قارا تاشنى ئورنىغا قويۇشتا بولغان تالاش ـ تارتىش ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئادىل ھۆكۈم قىلغانلىقى توغرىسىدا

ئىبنى ئىسھاق مۇنداق دەيدۇ: قۇرەيشنىڭ قەبىلىلىرى كەبىنى سېلىش ئۈچۈن تاشلارنى توپلىدى. ھەر ـ بىر قەبىلە ئايرىم ـ ئايرىم يەرگە توپلىدى. ئاندىن كەبىنى سېلىشنى باشلاپ كەبە پۈتۈپ ھەجىرىلئەسۋەدنىڭ ئورنىغا كەلگەندە، قارا تاشنى ئورنىغا قويۇشتا ھەممىسى بىز ئورنىغا قويىمىز، دەپ تالاشتى. ئۇلارنىڭ مەسىلىھەتى بىر يەردىن چىقماي ئۇرۇش چىقىشقا تاس قالدى. ئاندىن ئابدۇدارنىڭ باللىرى قانغا لىق توشقان قاچىدىن بىرنى ئېلىپ كېلىپ ئۆزلىرى ۋە ئەدى ئىبنى كەئب ئىبنى لۇئەينىڭ باللىرى قوللىرىنى ھېلىقى قاچىدىكى قانغا تىقىپ تۇرۇپ ئۆلۈپ كېتىشكە قەسەم ئىچىشتى. ئۇلار بۇنى قانغا قوللارنى تىقىش ياكى قاننى قوللارغا يالىتىش دەپ ئاتايتتى. قۇرەيشلىكلەر ئارىسىدىكى بۇ تالاش ـ تارتىش تۆت ـ بەش كۈن داۋام قىلدى. ئۇلار مەسلىھەت قىلىشىش ئۈچۈن قايتا ھەرەم مەسچىتكە يىغىلىشتى. بەزى كىشىلەرنىڭ رىۋايىتىدە شۇ يىلى ئەبۇئۇمەييە ئىبنى مۇغىرە ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى ئىبنى مەخزۇم دېگەن كىشى قۇرەيشلىكلەرنىڭ ئىچىدىكى ياشتا ئەڭ چوڭى دېيىلىدۇ. ئۇ كىشى: ئى قۇرەيشنىڭ جامائەسى! سىلەر ئۆزئارا تالىشىپ قالغان ئىشقىلار ئۈچۈن بۇ مەسچىتنىڭ ئىشىكىدىن بىرىنچى بولۇپ كىرگەن كىشىنى ئاراڭلارنى ئايرىيدىغان كىشى قىلىپ تەيىنلەڭلەر دەيدۇ. ئۇلار بۇ پىكىرگە قوشۇلدى. ئىشىكتىن بىرىنچى بولۇپ كىرگەن كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىدى. ئۇلار ئۇنى كۆرۈپ، بۇ ئىشەنچلىك بىز بۇنىڭ يول كۆرسىتىشىگە رازى بولىمىز بۇ مۇھەممەد دېيىشىپ كەتتى. ئۇ ئۇلارنىڭ يېنىغا يېتىپ بېرىۋىدى ئۇلار ئۇنىڭغا ئىشنىڭ تەپسىلاتىدىن خەۋەر بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ماڭا كىيىمدىن بىرنى بېرىڭلار» دەيدۇ. ئۇنىڭغا بىر كىيىم بېرىلىدۇ. ئۇ قارا تاشنى ئۆز قولى بىلەن ئېلىپ كىيىمنىڭ ئۈستىگە قويىدۇ. ئاندىن ئۇ ھەر بىر قەبىلە كىيىمنىڭ بىر تەرىپىدىن تۇتۇپ ھەممىڭلار بىراقلا كۆتۈرۈڭلار دەيدۇ. ئۇلار شۇنداق قىلىشتى. ئۇلار تاشنى قويىدىغان يەرگە يەتكەندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى ئۆز قولى بىلەن قويىدى. ئاندىن ئۇلار ئۇنىڭ ئۈستىنى پۈتكۈزدى. قۇرەيشلىكلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى پەيغەمبەر بولۇشتىن بۇرۇن ئىشەنچلىك كىشى دەپ ئاتايتتى. ئۇلار كەبىنى ئۆزلىرى خالىغان ھالەتتە پۈتتۈرۈپ ئىشلىرىنى تاماملاپ بولدى. زۇبەير ئىبنى ئابدۇمۇتەللىب دېگەن كىشى قۇرەيشلەرنى قورقۇتۇپ كەبىنى سالدۇرمىغان يىلان توغرىسىدا شېئىر ئوقۇپ مۇنداق دەيدۇ:

قىلدى مېنى كۆپ ھەيران قارچۇغىنىڭ كېلىشى،
ئۇدۇل شۇڭغۇپ چۈشۈپلا يىلانغا چاڭ سېلىشى.
قورقىتاردى ئۇ يىلان ھەر يان ئۆرۈپ ئۆزىنى،
تەھدىت ئىدى يىلاننىڭ ھەر بىر كۈشكۈش قىلىشى.
تۆرغىنىدا ئۇ يىلان كەبە تېمى ئۈستىدە،
مۇمكىن بولماس ھېچكىمنىڭ ئاڭا يېقىن بولۇشى.
ئېلىپ كەتكەچ قارچۇغا ئۇ ۋەھىمە يوقالدى،
ئاسان بولدى بىزلەرگە كەبىنىڭ بۇ قۇرۇلۇشى.
باردۇر بىزدە، قۇرۇلۇشقا كېرەك بولغان ماتېرىيال،

بىزنى يىغىپ جەم قىلدى، قورۇلۇشنىڭ بۇ زور ئىشى.
سەھەر تۇرۇپ قوپاردۇق ئۇلۇغ كەبە ئۇلىنى،
ماھىر تامچى ئۇستىنىڭ كىيىمىسىزتى ئۇچىسى.
ئۇلۇغلۇنە قەۋمىنى كۆپ ماختىدى پادىشاھ،
مۇمكىن ئەمەس ئۇلارنىڭ ئەمدى ئىشتىن توختىشى.
لۇئەلەرنىڭ ئەۋلادى بۇ ئىش ئۇچۈن جەم بولدى،
ھەيران قىلار كىشىنى ئۇلارنىڭ تېز ئىشلىشى.
شاھىمىزغا بۇ ئىسىل سوغاتنى بىز راستلىدۇق،
ئۈمىدىدۇر ھەر كىمنىڭ رەببىدىن ئەجىر سورىشى.
ئاتا قىلدى رەببىمىز، بىزگە ئىززەت شۆھرەتنى،
مۇددىئاسىدۇر ھەركىمنىڭ رەببىدىن ساۋاب ئېلىشى.

## ئىبنى زۇبەيرنىڭ كەبىنى پەيغەمبەرئەلەيھىسسالام خالىغاندەك سېلىشى توغرىسىدا

ئىبنى ئىسھاق مۇنداق دەيدۇ: كەبە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىسىدا 18 گەز ئىدى. ئۇ مىسىردا توقۇلغان ئاق رەڭلىك يوپۇق بىلەن يېپىلاتتى. ئۇنىڭدىن كېيىن ھەججاج ئىبنى يۇسۇف بىرىنچى قېتىم ئۇنى يۇڭدىن توقۇلغان يىپەك يوپۇق بىلەن ياپتى.

كەبە ھەتتا ھىجرىيەنىڭ 60 ـ يىللىرىدا ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەيرنىڭ زامانىسىنىڭ باشلىرىدا يەزىد ئىبنى مۇئاۋىيە، ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەيرنى قورشاۋغا ئېلىۋالغاندا، مەككە كۆيۈپ كەتكەنگە قەدەر قۇرەيشنىڭ سالغىنى بويىچە تۇرغان ئىدى. (ئابدۇللاھنى قورشاۋغا ئالغاندا ئاتقان ئوقلار كەبىگە چۈشۈپ كېتىپ كەبە كۆيۈپ كەتكەن ئىدى) كەبە كۆيۈپ كەتكەندە ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير ئۇنى بۇزۇۋېتىپ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام قويغان تامنىڭ ئۇلىدىن باشلاپ قايتا سالدى. كەبىنىڭ ئىچىگە ھازىرقى كەبە بىلەن ئادەم بويى ئېگىزلىكتە سوقۇپ قويغان تامنىڭ ئارىلىقىدىكى يەرنىمۇ كىرگۈزدى، ئۇنىڭغا يەر بىلەن تەڭ قىلىپ شەرق تەرەپتە بىر ئىشىك، غەرب تەرەپتە بىر ئىشىك قويدى. ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير كەبىنىڭ مۇشۇنداق سېلىنىدىغانلىقىنى مۆمىنلەرنىڭ ئانىسى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدى. ئۇ تاكى، ھەججاج تەرىپىدىن ئۆلتۈرۈلگەنگە قەدەر باشلىق بولۇپ تۇرغان مەزگىلدە كەبە شۇ بويىچە تۇردى. (ئۇ ئۆلتۈرۈلگەندىن كېيىن) ھەججاج ئۇنى ئابدۇمەلىك ئىبنى مەرۋاننىڭ بۇيرۇقى بىلەن ئەسلىدىكى ھالىتى بويىچە سالدى.

ئىمام مۇسلىم، ئىبنى ھەججاج ئۆزىنىڭ كىتابىدا ئەتانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «كەبە يەزىد ئىبنى مۇئاۋىيەنىڭ زامانىسىدا شاملىقلار ئۇنىڭغا ھۇجۇم قىلغاندا كۆيۈپ كەتكەن ئىدى. ئۇنى ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير تاكى كىشىلەر ھەجگە كەلگەنگە قەدەر ياسىماي قويۇپ قويدى. ئۇنىڭ شۇنداق قىلىشى شاملىقلارغا قارىتا كىشىلەرنىڭ ئۆچمەنلىكىنى قوزغاش ئىدى. كىشىلەر ھەجگە كېلىشكە باشلىدى. ئۇ كىشىلەرگە: ئى خالايىق سىلەر ماڭا كەبە توغرىسىدا بىر مەسلىھەت كۆرسىتىڭلار. مەن ئۇنى بۇزۇۋېتىپ قايتىدىن سالامدىمەن ياكى تاملىرىنىڭ دەز كەتكەن يەرلىرىنى تۈزەمدىمەن؟ دېدى. ئىبنى ئابباس: بۇ ھەقتە سەن ئۇنىڭ دەز كەتكەن يېرىنى تۈزىسەڭمۇ، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولۇپ كەلگەندە بار كەبىنى ۋە تاشلارنى قويۇپ قويغىن دېدى. ئابدۇللاھ

ئىبنى زۇبەير: ئەگەر بىر كىشىنىڭ ئۆيى كۆيۈپ كەتكەن بولسا، ئۇ كىشى ئۇنى يېڭىلىمىغۇچە رازى بولمايدۇ. سىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ ئۆيى كۆيۈپ كەتسىچۇ؟ مەن پەرۋەردىگارىمدىن ئۈچ كۈن ئۇ ئىشنىڭ ياخشىلىقىنى تىلەيمەن. ئاندىن بىر ئىشنى قارار قىلىمەن دېدى. ئۈچ كۈن ئۆتكەندىن كېيىن ئۇ كەبىنى بۇزۇشنى قارار قىلدى. ھەر بىر كىشى بىرىنچى بۇزغۇچى بولۇپ قىلىشتىن ئۆزىنى تارتتى. بىر كىشى چىقىپ كەبىدىن بىر دانە تاشنى تاشلىۋەتتى. كىشىلەر ئۇنىڭ ھېچنېمە بولمىغانلىقىنى كۆرۈپ ئارقىمۇ ئارقىدىن ئۇنى بۇزۇشقا باشلىدى (ئۇلار ئۇنى) ھەتتا ئۇلىغىچە بۇزۇپ بولدى. ئابدۇللاھ كەبىنىڭ تاملىرىنى قوپۇرۇپ بولغۇچە كەبىنىڭ ئەتراپىغا تۈۋرۈكلەرنى بېكىتىپ كەبىنى يوشۇرۇپ تۇرسۇن دەپ تۈۋرۈكلەرگە لاتا تارتىپ قويدى. ئىبنى زۇبەير: مەن ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: «كىشىلەرنىڭ كۇپۇرلۇقتىن ئاجرىغانلىقىغا (مۇسۇلمان بولغانلىقىغا) ئۇزاق ۋاقىت بولغان بولسا، مېنىڭ يېنىمدا كەبىنى سالغۇدەك مال - مۈلۈك بولغان بولسا، كەبە قېشىدىكى پاكار تامدىن كەبىگە بەش گەز قوشۇپ قوياتتىم. ئۇنىڭغا كىشىلەرنىڭ كىرىشى ئۈچۈن بىر ئىشىك، چىقىشى ئۈچۈن بىر ئىشىك قىلغان بولاتتىم» دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم. مەن ئۇنىڭغا ئىشلىتىدىغان پۇلنى تاپالايمەن. كىشىلەردىنمۇ قورقمايمەن.

ئەتا مۇنداق دەيدۇ: ئابدۇللاھ كەبىنىڭ يېنىدىكى يەردىن بەش گەزنى كەبىگە قوشۇۋەتتى. قوشۇۋەتكەن بەش گەز يەرنىڭ ئۇلىنى كىشىلەرنىڭ كۆز ئالدىدا ئېچىپ، بۇ ئۇلنىڭ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام سالغان ئۇل ئىكەنلىكىنى كىشىلەرنىڭ تەستىقىدىن ئۆتكۈزۈپ تامنى شۇ ئۇلنىڭ ئۈستىگە سالدى. كەبىنىڭ ئېگىزلىكى ئەسلىدە 18 گەز ئىدى. ئۇنىڭغا ئازراق قوشۇپ ئۇنىمۇ پاكار كۆردى. ئاندىن ئۇنىڭ بۇرۇنقى ئېگىزلىكىگە ئون گەز قوشۇپ، ئۇنىڭغا كىرىدىغانغا بىر ئىشىك ۋە چىقىدىغان بىر ئىشىك قويدى. ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير ئۆلتۈرۈلگەندە ھەججاج كەبىنىڭ تاملىرىنى (يەنە ئابدۇللاھ سالغان بويىچە قويۇپ قويىمىزمۇ ياكى ئەسلىدىكىدەك قىلىمىزمۇ؟ دېگەن مەسىلىدە) ئابدۇلمەلىككە خەت يازدى ۋە ئۇنىڭغا ئابدۇللاھنىڭ كەبىنىڭ قۇرۇلۇشىنى مەككىدىكى ئادىل كىشىلەرنىڭ كۆز ئالدىدا، شۇلارنىڭ تەستىقىنى ئېلىپ سالغانلىقىنى خەۋەر قىلدى. ئابدۇلمەلىك ئۇنىڭغا يازغان خېتىدە: بىز ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەيرنىڭ ئېلىپ بارغان بۇزغۇنچىلىقلىرىغا قوشۇلىدىغانلاردىن ئەمەس. ئۇنىڭ ئۇزۇنلىقىغا قوشۇپ قويغىنىنى شۇ پېتى قالدۇرغىن. كەبىنىڭ يېنىدىكى يەردىن قوشۇپ قويغىنىنى ئۆز ئەسلىگە قايتۇرغىن، ئۇنىڭ ئاچقان ئىشىكىنى ئېتىۋەتكىن، دېدى. ھەججاج كەبىنىڭ يېنىنى بۇزۇپ ئۇنى بۇرۇنقى ھالىتىگە ئەكەلدى. ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننىتىنى تۇتۇپ كەبىنى چوڭايتىپ سالغان، چۈنكى، ئۇ شۇنداق سېلىشنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ياخشى كۆرىدىغانلىقىنى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن ئاڭلىغان ئىدى. لېكىن كىشىلەر ئىسلامغا يېڭىدىن كىرگەنلىكى ۋە ئۇلارنىڭ كۇپۇرلۇقتىن ئاجرىغان ۋاقتى ئۇزۇن بولمىغانلىقى ئۈچۈن بەزى كىشىلەرنىڭ دىللىرىغا ئۇنى كېڭەيتىپ سېلىشنىڭ ياقماسلىقىدىن قورقۇپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى كېڭەيتىپ سالمىغان ئىدى. ئىبنى زۇبەيرنىڭ سۈننەتنى تۇتقانلىقىنى ئابدۇلمەلىك ئىبنى مەرۋان چۈشەنمەي قالدى.

بۇ ھەقتە ئىمام مۇسلىم، ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەيدىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلدۇ: ھارىس ئىبنى ئابدۇللاھ ، ئابدۇلمەلىك ئىبنى مەرۋاننىڭ باشلىقلىق دەۋرىدە ئۇنىڭ يېنىغا كەلدى.

ئابدۇلمەلىك ئۇنىڭغا مەن ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەيرنىڭ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن ئاڭلىدىم دېگەن ھەدىسنى ئۇنىڭدىن ئاڭلىمىغانمىكىن دەيمەن، دېدى. ھارىس: ئۇ، ئاڭلىغان ھەتتا مەنمۇ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن ئۇ ھەدىسنى ئاڭلىغان ئىدىم، دېدى. ئابدۇلمەلىك سەن ئائىشەنىڭ نېمە دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانتىڭ؟ دېدى. ھارىس: ئائىشە بىزگە مۇنداق دېگەن، ئىدى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «سېنىڭ ئادەملىرىڭ كەبىنى سېلىشنى قىسقارتىۋەتتى. ئەگەر ئۇلار كۇپۇرلۇقتىن يېڭىلا ئاجرىغان ۋاقتى بولمىغىنىدا، مەن ئۇلار سالماي قويۇپ قويغان يەرنى كەبىگە قوشۇۋېتەتتىم. ئەگەر مەندىن كېيىنكى ئادەملەر كەبىنى قايتىدىن سېلىپ قالسا، بۇ ئۇلار سالماي قويۇپ قويغان يەرنى مەن ساڭا كۆرسىتىپ قوياي، بۇ يەرگە كەلگىن» دېدى ـ دە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا يەتتە گەز يەرنى كۆرسىتىپ قويدى.

يەنە بىر رىۋايەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن ئۇنىڭغا يەر بىلەن تەڭ شەرق ۋە غەرب تەرەپتىن ئىككى ئىشىكنى بېكىتەتتىم» دېگەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە مۇنداق دەيدۇ: «ئى ئائىشە! نېمە ئۈچۈن ئادەملىرىڭنىڭ كەبىنىڭ ئىشىكىنى ئېگىز كۆتۈرۈپ قويغانلىقىنى بىلەمسەن؟» دېگەندە مەن ياق دەپ جاۋاب بەردىم دەيدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇلار ئۇنىڭغا ئۆزلىرىمىز خالىغان كىشىنى كىرگۈزىمىز دەپ چوڭچىلىق قىلىپ ئۇنىڭ ئىشىكىنى كۆتۈرۈپ قويدى. ئەگەر بىر كىشى ئۇنىڭغا، ئۆزى كىرمەكچى بولسا، ئۇستىگە چىققۇچە ئۇلار ئۇنىڭغا گەپ قىلمايتتى. ئۇ ئۇنىڭغا كىرگىلى يېقىن قالغاندا ئۇنى بىر ئىتتىرەتتى ـ دە، ئۇ يىقىلىپ كېتەتتى» دېدى.

ئابدۇلمەلىك ھارىستىن: سەن مۇشۇ سۆزنى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن ئاڭلىدىڭمۇ؟ دەپ سورىدى. ئۇ: ھەئە، دەپ جاۋاب بەردى. ھارىس مۇنداق دەيدۇ: ئۇ ھاسىسى بىلەن (يەرنى) بىر سائەتچە چوقۇپ تۇردى. ئاندىن: ئۇنى (ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەيرنىڭ سالغىنى بويىچە) قويۇپ قويغان بولسام بوپتىكەنتۇق، دېدى.

## قىيامەت كۈنى يېقىنلاشقاندا ھەبەشىيلىكنىڭ كەبىنى بۇزۇۋېتىشى توغرىسىدا

ھەدىس كىتابلىرىدا ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «كەبىنى ھەبەشلىك كىچىك ئىنچىكە پاچاقلىق بىرسى بۇزىدۇ».

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «مەن ئۇنى قاراتەنلىك ئىچ مايماق، دەپ ئويلايمەن. ئۇ كەبىنىڭ تاشلىرىنى بىر دىن ـ بىردىن ئېلىپ سۇغۇرىۋېتىدۇ».

ئىمام ئەھمەد، ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى ئىبنى ئاسنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، ئۇ مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم دەيدۇ: «كەبىنى ھەبەشىيلىك ئىنچىكە پاچاقلىق بىرسى بۇزۇدۇ. ئۇنىڭ زىبۇزىننەتلىرىنى ئېلىپ، ئۇنىڭ يوپۇقلىرىدىن ئاجرىتىپ قويىدۇ. ئۇ ئادەم ماڭا خۇددى، تاقىر باش، پۇتى ئەگرىدەك كۆرۈنىدۇ. ئۇ كەبىنى جوتا بىلەن ئۇرىدۇ».

بۇ ئىش يەجۈجە ـ مەجۈجىلەر چىقىپ بولغاندىن كېيىن بولىدۇ. بۇنىڭ ئۇلاردىن كېيىن بولۇش توغرىسىدا ئىمام بۇخارى ئەبۇسەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «كەبىدە يەجۈج ـ مەجۈجلار چىقىپ بولغاندىن كېيىنمۇ ھەج ۋە ئۆمرە قىلىنىدۇ (يەنى بۇ مەخلۇقلار چىقىپ بولغاندىن كېيىن بىر مۇددەتكىچە كەبە سالامەت تۇرىدىغان

بولۇپ، كىشىلەر ئۇنىڭغا ھەجگە ۋە ئۆمرىگە بارىدۇ. بۇنىڭدىن بىر مۇددەت ئۆتكەندە، يۇقىرىدا دېيىلگەن ھېلىقى كىشى كەبىنى يېقىتىۋېتىدۇ)».

## ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ قىلغان دۇئاسى توغرىسىدا

الله تائالا ئىبراھىم ۋە ئىسمائىل ئەلەيھىسسالاملارنىڭ قىلغان دۇئاسىنى ھېكايە قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**پەرۋەردىگارىمىز! ئىككىمىزنى ئۆزەڭگە ئىتائەتمەن قىلغىن، بىزنىڭ ئەۋلادلىرىمىزدىنمۇ ئۆزەڭگە ئىتائەتمەن ئۈممەت چىقارغىن، بىزگە ھەججىمىزنىڭ قائىدىلىرىنى بىلدۈرگىن، تەۋبىمىزنى قوبۇل قىلغىن، چۈنكى، سەن تەۋبىنى ناھايىتى قوبۇل قىلغۇچىسەن، ناھايىتى مېھرىبانسەن**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى جەرىر مۇنداق دەيدۇ: ئۇلار بۇ دۇئالىرىدا بىزنى سېنىڭ بۇيرۇقىڭغا بويسۇنىدىغان، ساڭا قىلىدىغان ئەمەل ئىبادەتتە باشقا بىرسىنى ساڭا شېرىك كەلتۈرمەيدىغان قىلغىن، دەپ تىلەيدۇ. الله تائالا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بىلەن ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ قىلغان بۇ دۇئاسىنىڭ الله تائالادىن بەك قورقىدىغان مۆمىن بەندىلەرنىڭ قىلغان دۇئاسىغا ئوخشايدىغانلىقىنى تۆۋەندىكى ئايەتتە بايان قىلىدۇ: ﴿ئۇلار: «ئى پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە ئايالىرىمىز ۋە ئەۋلاتلىرىمىز ئارقىلىق شادلىق بېغىشلىغىنى (يەنى بىزگە ساڭا ئىتائەتمەن پەرزەنت ئاتا قىلىشىڭنى) تىلەيمىز، بىزنى تەقۋادارلارنىڭ پېشۋاسى (يەنى تەقۋادارلارنىڭ نەمۇنىسى، ياخشىلىققا دەۋەت قىلغۇچى) قىلغىن» دەيدۇ﴾[1] بىر كىشىنىڭ الله تائالاغا شېرىك كەلتۈرمەي ئىبادەتنى الله تائالاغىلا قىلىدىغان بىر پەرزەنتنىڭ ئۆز نەسلىدىن چىقىشىنى ياخشى كۆرۈشى ئۇ كىشىنىڭ الله تائالاغا ئىبادەت قىلىشقا تولۇق مۇھەببىتى بارلىقىنىڭ ئىپادىسىدىنىدۇر.

شۇڭا الله تائالا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا مۇنداق دېگەن ئىدى: ﴿**الله (ئۇنىڭغا): «سېنى چوقۇم كىشىلەرگە (دىندا) پېشۋا قىلىمەن» دېدى**﴾ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام الله تائالاغا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئىبراھىم: «مېنىڭ بىر قىسىم ئەۋلادىمنىمۇ پېشۋا قىلساڭ» دېدى. الله: « مېنىڭ (پېشۋا قىلىش) ئەھدەمگە زالىملار (يەنى كاپىرلار) ئېرىشەلمەيدۇ» دېدى**﴾ بۇ ئۇنىڭ ماۋۇ سۆزىگە ئوخشايدۇ: ﴿مېنى ۋە مېنىڭ ئەۋلادلىرىمنى بۇتلارغا چوقۇنۇشتىن يىراق قىلغىن﴾[2].

ئىمام مۇسلىم، ئەبۇھۇرەيرىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئادەم بالىسى ئۆلسە (يەنى بىر كىشى ئۆلسە) ئۈچ ئىشتىن باشقا ئۇنىڭ پۈتۈن قىلغان ئەمەل - ئىبادەتلىرى (يەنى ساۋابلىرى) ئۈزۈلۈپ كېتىدۇ. (ساۋابى ئۈزۈلۈپ قالمايدىغان ئۈچ ئىش بولسا) داۋاملىق ئېقىپ تۇرىدىغان سەدىقە (يول ياساپ قويغانغا ياكى مەسچىت ياكى مەكتەپ سېلىپ قويغانغا ئوخشاش) ياكى پايدىلىق بىلىم (يەنى بىر ئالىم شاگىرت چىقارغان بولسا، ئۇنىڭ شاگىرتى باشقىلارغا بىلىم ئۆگەتكەن ياكى كىتابلار يېزىپ قالدۇرغان بولسا) ۋە ياكى ئۇنىڭغا دۇئا قىلىپ تۇرىدىغان ياخشى بالا تەربىيىلەپ قويۇشتۇر.

## ھەج قائىدىلىرى توغرىسىدا

الله تائالا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەھۋالىنى ھېكايە قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**بىزگە ھەججىمىزنىڭ قائىدىلىرىنى بىلدۈرگىن**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە سەئىد ئىبنى مەنسۇر

---

[1] سۈرە فۇرقان 74 - ئايەت.
[2] سۈرە ئىبراھىم 35 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

مۇنداق دەيدۇ: بىزگە ئىتاب ئىبنى بەشىر، خۇسەيبىتىن مۇجاھىدنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلدۇ: ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام اللە تائالادىن ﴿بىزگە ھەججىمىزنىڭ قائىدىلىرىنى بىلدۈرگىن﴾ دەپ تىلىدى. ئۇنىڭ يېنىغا جىبرىئىل كېلىپ ئۇنى كەبىنىڭ يېنىغا ئېلىپ كەلدى. ئاندىن ئۇنىڭغا كەبىنىڭ ئۇلىنى سالغۇزدى. ئۇ كەبىنىڭ باشقا يەرلىرىنى (يۇقىرىدا سۆزلەپ ئۆتكەن بويىچە) قوپۇرۇپ پۈتتۈردى. كېيىن جىبرىئىل ئۇنىڭ قولىنى تۇتۇپ سەفا تېغىغا ئېلىپ كېلىپ: بۇ اللە تائالاغا ئىبادەت قىلىشقا بەلگىلەنگەن يەرلەردىندۇر. ئۇنى مەرۋە تېغىغا ئېلىپ كېلىپ بۇ اللە تائالا ئىبادەت قىلىشقا بەلگىلىگەن يەردىندۇر، دېدى. ئاندىن يەنە ئۇنى مىنا تېغىغا ئېلىپ چىقتى. ئەقەبە (ھازىر شەيتانغا تاش ئاتىدىغان يەر) دېگەن يەرگە كەلگەندە شەيتان بىر دەرەخنىڭ يېنىدا تۇراتتى. جىبرىئىل ئۇنىڭغا تەكبىر ئېيتىپ (شەيتانغا) تاش ئاتقىن دېدى. ئىبراھىم ”ئاللاھۇ ئەكبەر“ دەپ شەيتانغا تاش ئاتتى. شەيتان ئوتتۇرىدىكى تاش ئاتىدىغان يەرگە كېلىپ تۇردى. جىبرىئىل بىلەن ئىبراھىم ئۇنىڭ قېشىدىن ئۆتكەندە جىبرىئىل ئۇنىڭغا تەكبىر ئېيتىپ شەيتانغا تاش ئاتقىن دېدى. ئۇ ”ئاللاھۇ ئەكبەر“ دەپ شەيتانغا تاش ئاتتى. شەيتان دېگەن نىجىس ئۇ يەردىن كەتتى. ئۇ نىجىس ھەجنىڭ پائالىيەتلىرىگە بىر نەرسە كىرگۈزمەكچى بولغان ئىدى، كىرگۈزەلمىدى. ئاندىن ئۇ ئىبراھىمنىڭ قولىنى تۇتۇپ مۇزدەلىفىگە ئېلىپ كېلىپ بۇ اللە تائالا ئىبادەت قىلىشقا بەلگىلىگەن يەرلەردىندۇر دېدى. (يەنى مۇزدەلىفە بىر تاغ شۇنداق دەپ ئاتىلىدۇ). ئاندىن يەنە ئۇنىڭ قولىنى تۇتۇپ ئەرەفات تېغىغا ئېلىپ چىقىپ ئۇنىڭغا: باياتتىن بېرى كۆرسەتكەنلىرىمنى بىلدىڭمۇ؟ دېگەن سۆزنى ئۈچ قېتىم دېدى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام: ھەئە، دەپ جاۋاب بەردى. بۇ رىۋايەتنى باشقىلارمۇ مۇشۇنىڭغا ئوخشاش رىۋايەت قىلدى.

* * * * * * *

رَبَّنَا وَٱبۡعَثۡ فِيهِمۡ رَسُولاً مِّنۡهُمۡ يَتۡلُواْ عَلَيۡهِمۡ ءَايَٰتِكَ وَيُعَلِّمُهُمُ ٱلۡكِتَٰبَ وَٱلۡحِكۡمَةَ وَيُزَكِّيهِمۡۚ إِنَّكَ أَنتَ ٱلۡعَزِيزُ ٱلۡحَكِيمُ ﴿١٢٩﴾

***پەرۋەردىگارىمىز! ئۇلارنىڭ ئىچىدىن ئايەتلىرىڭنى ئۇلارغا تىلاۋەت قىلىپ بېرىدىغان، كىتابىڭنى (يەنى قۇرئاننى)، ھېكمەتنى (يەنى پاك سۈننەتنى) ئۇلارغا ئۆگىتىدىغان، ئۇلارنى (مۇشرىكلىك ۋە گۇناھلاردىن) پاك قىلىدىغان بىر پەيغەمبەر ئەۋەتكىن، ھەقىقەتەن سەن غالىبسەن، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىسەن» دېدى***[129].

## ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىشكە قىلغان دۇئاسى توغرىسىدا

بۇ ئايەت ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەرەم ئەھلىگە ئۇز نەسلىدىن بىر پەيغەمبەر ئەۋەتىپ بېرىشنى تىلەپ اللە تائالاغا دۇئا قىلغانلىقىنى بايان قىلىپ بېرىدۇ. بۇ ئىجابەت قىلىنغان دۇئا اللە تائالانىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئەرەبلەرگە ۋە ئۇنىڭدىن باشقىلارغا پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتمەكچى بولغان ئورۇنلاشتۇرۇشىغا ئۇدۇل كەلدى. بۇ يەردە مەقسەت قىلىنغىنى شۇكى، بىرىنچى بولۇپ كىشىلەر ئارىسىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كىشى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بولۇپ، ئۇ

كىشىلەر ئارىسىدا (ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىسىغا كەلگۈچە) شۆھرىتى بىلەن تونۇلۇپ كەلدى. ئۇنىڭ ئىسمىنى ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ پەيغەمبەرلىرىنىڭ ئاخىرقىسى بولغان ئىسا ئەلەيھىسسالام ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ ئىچىدە نۇتۇق سۆزلەۋېتىپ بۇ ئىشنى ئاشكارىلىۋەتتى.

الله تائالا ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزىنى ھېكايە قىلىپ مۇنداق دېدى: ﴿ئىسا: «ئى ئىسرائىل ئەۋلادى! مەن سىلەرگە ھەقىقەتەن الله ئەۋەتكەن، مەندىن بۇرۇن كەلگەن تەۋراتنى تەستىق قىلغۇچى، مەندىن كېيىن كېلىدىغان ئەھمەد ئىسىملىك پەيغەمبەر بىلەن خۇش خەۋەر بەرگۈچى پەيغەمبەرمەن» دېدى﴾[1].

شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەدىستە مۇنداق دەيدۇ: «مېنىڭ ئىشىمنىڭ باشلىنىشى بوۋام ئىبراھىمنىڭ دۇئاسى ۋە مەريەمنىڭ ئوغلى ئىسانىڭ بېشارەت بېرىشىدۇر». پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «ئانام ئۆزىدىن بىر نۇرنىڭ چىقىپ شامنىڭ قەسىرلىرىنى يورۇتىۋاتقانلىقىنى كۆردى» دېگەن. بۇ سۆزنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئانىسى ئۇنىڭغا قورساق كۆتەرگەن چېغىدا نۇرنىڭ چىققانلىقىنى چۈشىدە كۆرۈپ كىشىلەرگە سۆزلەپ بەرگەن. شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئۇ سۆز تاراپ كەتكەن دەپ قارالدى. بۇ يەردە نۇرنىڭ چىققانلىقىغا باشقا يەرنى كەلتۈرمەي شامنى كەلتۈرۈشى ئۇنىڭ ئېلىپ كەلگەن دىنىنىڭ شام زېمىنىدا ئورۇنلىشىدىغانلىقىغا بولغان بىر ئىشارەتتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن شام ئاخىرقى زاماندا ئىسلام ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ قايتىش ئورنى بولۇپ قالىدۇ. ئىسا ئەلەيھىسسالام شام زېمىنىدىكى دەمەشقنىڭ شەرق تەرىپىدىكى ئاق مۇنارىغا چۈشىدۇ.

شۇڭا ھەدىستە مۇنداق دېيىلگەن: «مېنىڭ ئۈممىتىمدىن ھەقىقەت ئۈچۈن جەڭ قىلىدىغان بىر تۈركۈم كىشىلەر غەلىبىلىك ھالەتتە بولىدۇ. الله تائالانىڭ بۇيرۇقى كەلمىگۈچە ئۇلارنى ياردەمسىز قويغان ۋە ئۇلار بىلەن قارشىلاشقان كىشى ئۇلارغا زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ. (الله تائالانىڭ بۇيرۇقى كەلمىگۈچە) ئۇلار غەلىبىلىك ھالدا تۇرىدۇ». بۇخارىنىڭ رىۋايىتىدە ئۇلار شامدا، دېيىلىدۇ.

## «كىتاب ۋە ھېكمەت» دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى توغرىسىدا

﴿كىتابنى (يەنى قۇرئاننى)، ھېكمەتنى (يەنى پاك سۈننەتنى) ئۇلارغا ئۆگىتىدىغان﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ھەسەن، قەتادە، موقاتىل ئىبنى ھەييان، ئەبۇمالىك ۋە ئۇلاردىن باشقىلار مۇنداق دەيدۇ: يەنى قۇرئان بىلەن سۈننەتنى ئۆگەتتى. دىنىنىڭ مەزمۇنلىرىنى (ئۆگەتتى) دېگەنلىك بولىدۇ، دەپ قارالدى. بۇ ئىككى سۆزنىڭ ئوتتۇرىسىدا زىتلىق يوق.

﴿ئۇلارنى (مۇشرىكلىك ۋە گۇناھلاردىن) پاك قىلىدىغان بىر پەيغەمبەر ئەۋەتكىن﴾ دېگەن ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەلى ئىبنى ئەبۇتەلھە، ئىبنى ئاباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: يەنى الله تائالاغا بويسۇنۇشنى ئۆگىتىدىغان پەيغەمبەرنى ئەۋەتكىن.

﴿ھەقىقەتەن سەن غالىبسەن، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىسەن» دېدى﴾ يەنى ھېچ ئۇ نەرسە ئاجىز قىلالمايدىغان غالىبە قازانغۇچى، ئۇ ھەممە نەرسىگە كۈچى يەتكۈچى، ئىش ۋە سۆزلىرىدە ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچى. ئۇنىڭ بىلىمى، ھېكمىتى ۋە ئادىللىقى بولغانلىقى ئۈچۈن ھەممە نەرسىلەرنى ئۆز ئورنىغا قويغۇچى دېگەنلىك بولىدۇ.

* * * * * * *

[1] سۈرە سەپ 6 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

وَمَن يَرۡغَبُ عَن مِّلَّةِ إِبۡرَٰهِـۧمَ إِلَّا مَن سَفِهَ نَفۡسَهُۥۚ وَلَقَدِ ٱصۡطَفَيۡنَٰهُ فِي ٱلدُّنۡيَاۖ وَإِنَّهُۥ فِي ٱلۡأٓخِرَةِ لَمِنَ ٱلصَّٰلِحِينَ ﴿١٣٠﴾ إِذۡ قَالَ لَهُۥ رَبُّهُۥٓ أَسۡلِمۡۖ قَالَ أَسۡلَمۡتُ لِرَبِّ ٱلۡعَٰلَمِينَ ﴿١٣١﴾ وَوَصَّىٰ بِهَآ إِبۡرَٰهِـۧمُ بَنِيهِ وَيَعۡقُوبُ يَٰبَنِيَّ إِنَّ ٱللَّهَ ٱصۡطَفَىٰ لَكُمُ ٱلدِّينَ فَلَا تَمُوتُنَّ إِلَّا وَأَنتُم مُّسۡلِمُونَ ﴿١٣٢﴾

*ئۆزىنى ئەخمەق قىلغانلاردىن باشقا كىم ئىبراھىمنىڭ دىنىدىن يۈز ئۆرۈيدۇ؟ ھەقىقەتەن بىز ئۇنى بۇدۇنيادا (پەيغەمبەرلىككە) تاللىدۇق﴿130﴾. شەك ـ شۈبھىسىزكى، ئاخىرەتتە ئۇ ياخشىلار قاتارىدا بولىدۇ. ئۆز ۋاقتىدا پەرۋەردىگارى ئۇنىڭغا: «(پەرۋەردىگارىڭنىڭ ئەمرىگە) ئىتائەت قىلغىن» دېدى﴿131﴾. ئۇ: «ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارىغا ئىتائەت قىلدىم» دېدى. ئىبراھىم ۋە يەئقۇب ئۆز ئوغۇللىرىغا ۋەسىيەت قىلىپ: «ئى ئوغۇللىرىم! الله سىلەرگە مۇشۇ دىننى (يەنى ئىسلام دىنىنى) تاللىدى، پەقەت مۇسۇلمان پېتىڭلارچە ئۆلۈڭلار (يەنى ئىمانىڭلاردا مەھكەم تۇرۇڭلار، تاكى ئىمان بىلەن كېتىڭلار)» دېدى﴿132﴾.*

## ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنىدىن ئەخمەقلەردىن باشقىسىنىڭ يۈز ئۆرۈمەيدىغانلىقى توغرىسىدا

يەنى بۇ ئايەتتە الله تائالا ھەق دىنغا ئەگەشكۈچىلەرنىڭ يول باشلامچىسى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنىغا خىلاپلىق قىلىپ، الله تائالاغا شېرىك كەلتۈرۈشنى پەيدا قىلغان كاپىرلارغا رەددىيە بەردى. ئىبراھىم پەرۋەردىگارىنى بىر دەپ بىلىش ئەقىدىسىنى باشقا شېرىك ئەقىدىلەردىن تازىلىدى. ئۇ بىر نەرسە تىلىمەكچى بولسا الله تائالادىنلا تىلىدى. ئۇنىڭغا باشقا بىر نەرسىنى شېرىك قىلمىدى. ئۇ الله تائالاغا قەتئىي شېرىك كەلتۈرمىدى. ئۇ الله تائالادىن باشقا ئىبادەت قىلىنىدىغان ھەرقانداق نەرسىدىن ئادا ـ جۇدا بولدى. ئۇ الله تائالانى بىر دەپ بىلىش ئەقىدىسىدە چىڭ تۇرۇپ ئۆزىنىڭ ھەممە ئادەملىرى بىلەن قارشىلىشىپ، ھەتتا ئۇ ئۆز ئاتىسىدىن ئادا ـ جۇدا بولدى.

ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام: ﴿«ئى قەۋمىم! مەن ھەقىقەتەن سىلەر شېرىك كەلتۈرگەن مەبۇدلاردىن ئادا ـ جۇدامەن. مەن ھەقىقەتەن باتىل دىنلاردىن ھەق دىنغا بۇرۇلۇپ، ئاسمانلارنى، زېمىننى ياراتقان زاتقا يۈزلەندىم، مەن مۇشرىكلاردىن ئەمەسمەن»﴾[(1)] ﴿ئۆز ۋاقتىدا ئىبراھىم ئاتىسىغا ۋە قەۋمىگە ئېيتتى: «سىلەر چوقۇنۇۋاتقان بۇتلاردىن مەن راستلا ئادا ـ جۇدامەن. پەقەت مېنى ياراتقان الله مېنى (توغرا يولغا) باشلايدۇ»﴾[(2)] ﴿ئىبراھىمنىڭ ئاتىسىغا مەغپىرەت تەلەپ قىلىشى ئۇنىڭغا ئىلگىرى قىلغان ۋەدىسىنى ئورۇنلاش ئۈچۈن ئىدى. ئۇنىڭغا ئاتىسىنىڭ الله نىڭ دۈشمىنى ئىكەنلىكى ئېنىق مەلۇم بولغاندىن كېيىن، ئۇ ئاتىسى بىلەن ئادا ـ جۇدا بولدى. ئىبراھىم بولسا ھەقىقەتەن كۆپ ئاھ چەككۈچى (يەنى كۆڭلى يۇمشاق)، (يەتكەن ئەزىيەتلەرگە) چىداملىق ئىدى﴾[(3)] ﴿ئىبراھىم ھەقىقەتەن (ياخشى خىسلەتلەرنى ئۆزلەشتۈرگۈچى) پېشۋا، الله غا ئىتائەتمەن (باتىل دىنلاردىن ھەق دىنغا بۇرالغۇچى يەنى ھەق دىنغا ئېتىقاد قىلغۇچى) ئىدى. ئۇ الله غا شېرىك كەلتۈرگۈچىلەردىن ئەمەس

(1) سۈرە ئەنئام 78 ــــ 79 ـ ئايەتلەر.
(2) سۈرە زۇخرۇف 26 ـ 27 ـ ئايەتلەر.
(3) سۈرە تەۋبە 114 ـ ئايەت.

ئىدى. ئىبراھىم اللہ نىڭ نېمەتلىرىگە شۈكۈر قىلغۇچى ئىدى. اللہ ئۇنى (پەيغەمبەرلىككە) تاللىدى ۋە ئۇنى توغرا يولغا باشلىدى. ئۇنىڭغا دۇنيادا ياخشىلىق ئاتا قىلدۇق، شەك ـ شۈبھىسىزكى، ئاخىرەتتە ئۇ ياخشىلار قاتارىدا بولىدۇ﴾[1].

بۇ كىشىلەر ئۈچۈن اللہ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئۆزىنى ئەخمەق قىلغانلاردىن باشقا كىم ئىبراھىمنىڭ دىنىدىن يۈز ئۆرۈيدۇ؟**﴾ يەنى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ماڭغان يولىدىن گالۋاڭ، ئەخمەقلىقى ۋە ھەقىقەتنى تاشلاپ ئازغۇنلۇققا مېڭىشى بىلەن ئۆزىگە زۇلۇم قىلغان كىشى يۈز ئۆرۈيدۇ. ئۇ ئەخمەق، كىچىك چېغىدىن باشلاپ اللہ تائالا ئۆزىگە دوست تۇتۇپ، دۇنيادا توغرا يولغا باشلاپ ۋە ھەقىقەتنى كۆرسىتىپ قويۇش ئۈچۈن تاللىغان كىشىنىڭ يولىغا خىلاپلىق قىلدى. ئۇ كىشى تېخى ئاخىرەتتە بەختلىك كىشىلەردىندۇر. مۇشۇنداق كىشىنىڭ يولىنى ۋە ئۇنىڭ دىنىنى تاشلاپ، ئازغۇنلۇق يوللىرىغا ئەگىشىشتىن ئارتۇق ئەخمەقلىق ياكى ئۆزىگە ئۇنىڭدىمۇ چوڭ زۇلۇم قىلىش بارمۇ؟

اللہ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿شېرىك كەلتۈرۈش ھەقىقەتەن زور گۇناھتۇر﴾[2]. ئەبۇئالىيە ۋە قەتادە قاتارلىقلار بۇ ئايەت يەھۇدىيلار توغرىسىدا چۈشتى دەيدۇ. ئۇلار اللہ تائالا تەرىپىدىن چۈشمىگەن يولدىن بىرنى پەيدا قىلدى. ئۇلارنىڭ تۇتقان يولى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنىغا ۋە ئۇنىڭ تۇتقان يولىغا خىلاپ ئىدى.

ئۇلارنىڭ بۇ كۆز قارىشىنى اللہ تائالا ماۋۇ ئايىتى ئارقىلىق كۈچلەندۈرىدۇ: ﴿ئىبراھىم يەھۇدىيمۇ ئەمەس، ناسارامۇ ئەمەس ۋە لېكىن توغرا دىنغا ئېتقاد قىلغۇچى، اللہ غا بويسۇنغۇچى ئىدى، مۇشرىكلاردىن ئەمەس ئىدى. ئىبراھىمغا ئەڭ يېقىن بولغانلار، شۈبھىسىزكى، (ئىبراھىمنىڭ زامانداۋە ئۇنىڭدىن كېيىن)ئۇنىڭغا (يەنى ئۇنىڭ يولىغا)ئەگەشكەنلەردۇر، بۇ پەيغەمبەر (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام)دۇر، (بۇ پەيغەمبەرنىڭ ئۈممىتى بولغان) مۆمىنلەردۇر. اللہ مۆمىنلەرنىڭ مەدەتكارىدۇر﴾[3] ﴿ئۆز ۋاقتىدا پەرۋەردىگارىڭنىڭ ئەمرىگە) ئىتائەت قىلغىن» دېدى. ئۇ: «ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارىغا ئىتائەت قىلدىم» دېدى﴾ يەنى اللہ تائالا ئۇنى ئۆزىگە ئىخلاس قىلىشقا، ئۇنىڭ بۇيرۇقلىرىغا بويسۇنۇشقا بۇيرۇدى. ئۇمۇ (يەنى ئىبراھىممۇ) ئۇنىڭغا ئىختىيارى ۋە مەجبۇريي يوسۇندا بويسۇنىدىغانلىقىنى بىلدۈردى.

﴿**ئىبراھىم ۋە يەئقۇب ئۆز ئوغۇللىرىغا ۋەسىيەت قىلىپ**﴾ يەنى ئۇ (بالىۋاقىلىرىغا) اللہ تائالاغا بويسۇنىدىغا ۋەسىيەت قىلدى. بەزى ئالىملار بۇ ۋەسىيەتنىڭ (بالىرىغا قىلغان ۋەسىيەتنىڭ) ئىچىگە نەۋرىسى يەئقۇبمۇ كىرىدۇ. ئىسھاقنىڭ ئوغلى يەئقۇب ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئايالى سارە ھايات ۋاقتىدا تۇغۇلۇپ بولغان. ئۇنىڭ تۇغۇلغانلىقىنى اللہ تائالا ئۇ ئىككىسىگە (يەنى ئىبراھىم بىلەن سارەگە) خۇش خەۋەر بەرگەن دەيدۇ. اللہ تائالا ئۇلارغا خۇش خەۋەر بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿بىز ئۇنىڭغا (يەنى سارەگە) ئىسھاق (ئاتلىق بالىسى بولىدىغانلىقى) بىلەن ۋە ئىسھاقتىن كېيىن كېلىدىغان يەئقۇب (ئاتلىق نەۋرىسى بولىدىغانلىقى) بىلەن خۇش خەۋەر بەردۇق﴾[4] ﴿ئىبراھىمغا ئىسھاقنى، يەئقۇبنى ئاتا قىلدۇق (يەنى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام خۇدالىق ئۈچۈن قەۋمىدىن ئايرىلغاندىن كېيىن، ياخشى پەرزەنت ئىسھاقنى بەردۇق ۋە ئىسھاقنىڭ ئوغلى بولغان نەۋرىسى يەئقۇبنى بەردۇق)،

---

[1] سۈرە نەھل 120 — 122 - ئايەتكىچە.
[2] سۈرە لوقمان 13 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە ئال ئىمران 67 - 68 - ئايەتلەر.
[4] سۈرە ھۇد 71 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

(ئۇنىڭدىن كېيىن) پەيغەمبەرلىكنى، كىتابنى (يەنى ساماۋى كىتابلارنى) ئۇنىڭ ئەۋلادىغا خاس قىلدۇق﴾[1] ﴿بىز ئۇنىڭغا (يەنى ئىبراھىمغا) ئىسھاقنى بەردۇق، (ئۇ پەرۋەردىگارىدىن سورىمىسىمۇ) يەئقۇبنى ئوشۇق بەردۇق (يەنى يەئقۇب ئەلەيھىسسالامنى نەۋرە قىلىپ ياكى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ تەلىۋىدىن زىيادە قىلىپ بەردۇق)﴾[2] بۇ ئايەتلەرنىڭ ھەممىسى يەئقۇبنىڭ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ھايات ۋاقتىدا تۇغۇلغانلىقىنى ئۇقتۇرىدۇ. يەنە كېلىپ ئۇ بۇرۇنقى كىتابلاردا خەۋەر قىلىنغاندەك پەلەستىندىكى ئەقسامەسچىتىنى سالدى.

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىمنىڭ ھەدىسىدە ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدى، مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! (زېمىندا) بىرىنچى بولۇپ سېلىنغان مەسچىت قايسى؟ دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەرەم مەسچىتى» دەپ جاۋاب بەردى. ئۇنىڭدىن قالسىچۇ؟ دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «پەلەستىندىكى ئەقسا مەسچىتى» دەپ جاۋاب بەردى. مەن: ئۇ ئىككى مەسچىتنىڭ سېلىنىش ئارىلىقىدا قانچىلىك ۋاقىت بار؟ دەپ سورىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «**40** يىل بار» دەپ جاۋاب بەردى.

## تاكى ئۆلگۈچە الله تائالانى بىر دەپ بىلىش ئەقىدىسىدە چىڭ تۇرۇشنىڭ لازىملىقى توغرىسىدا

**﴿«ئى ئوغۇللىرىم! الله سىلەرگە مۇشۇ دىنىنى (يەنى ئىسلام دىنىنى) تاللىدى، پەقەت مۇسۇلمان پېتىڭلارچە ئۆلۈڭلار (يەنى ئىمانىڭلاردا مەھكەم تۇرۇڭلار، تاكى ئىمان بىلەن كېتىڭلار)» دېدى﴾** يەنى ھايات ۋاقتىڭلاردا ياخشى ئىش قىلىڭلار. الله تائالانىڭ سىلەرنىڭ ياخشىلىق ئۈستىدە ئۆلۈپ كېتىشىڭلارنى نېسىپ قىلىشى ئۈچۈن ياخشىلىق قىلىشنى داۋاملاشتۇرۇڭلار. چۈنكى، ئىنسان كۆپىنچە ۋاقىتتا قىلىۋاتقان ئىشىنىڭ (يەنى ياخشىلىق قىلىۋاتقان بولسا ياخشىلىقنىڭ، يامانلىق قىلىۋاتقان بولسا يامانلىقنىڭ) ئۈستىدە ئۆلىدۇ. نىمە ئەمەل بىلەن ئۆلسە شۇ ئەمەل بويىچە قەبرىدىن تۇرغۇزۇلىدۇ. الله تائالا ياخشىلىق قىلىشنى ئارزۇ قىلغان كىشىگە ئۇنى قىلىشقا ئاسانلىق يارىتىپ بېرىدۇ ۋە ياخشىلىقنى نىيەت قىلغان كىشىنى شۇ نىيىتىدە مۇستەھكەم تۇرغۇزىدۇ. بۇ سۆز تۆۋەندىكى ھەدىسنىڭ مەنىسىگە قارشى كېلىپ قالمايدۇ.

ھەدىستە مۇنداق كەلدى: «بىر كىشى جەننەتكە كىرىدىغان كىشىلەرنىڭ ئەمەل ـ ئىبادەتلىرىنى قىلىدۇ. ئۇنىڭ بىلەن جەننەتنىڭ ئارىلىقى بىر غۇلاچ ياكى بىر گەز (يەنى ئۇ ئۆلگىلى ئازراق ۋاقىت) قالىدۇ. ئاندىن ئۇنىڭغا (ئانىسىنىڭ قورسىقىدىكى چاغدىلا پۈشانىسىگە) پۈتۈلگىنى ئىلگىرى كېلىپ دوزاخقا كىرىدىغانلارنىڭ ئىشلىرىنى قىلىپ قالىدۇ ـ دە، دوزاخقا كىرىپ كېتىدۇ. يەنە بىر كىشى دوزاخقا كىرىدىغانلارنىڭ ئىشلىرىنى (يەنى گۇناھ ئىشلارنى) قىلىدۇ. ئۇنىڭ بىلەن دوزاخنىڭ ئارىلىقى بىر غۇلاچ ياكى بىر گەز (يەنى ئۇ ئۆلگىلى ئازراق ۋاقىت) قالىدۇ. ئاندىن ئۇنىڭغا (ئانىسىنىڭ قورسىقىدىكى چاغدىلا پېشانىسىگە) پۈتۈلگىنى ئىلگىرى كېلىپ جەننەتكە كىرىدىغانلارنىڭ ئىشلىرىنى قىلىپ جەننەتكە كىرىپ كېتىدۇ».

يۇقىرىدىكى سۆزنىڭ بۇ ھەدىسكە قارشى كەلمەسلىكتىكى سەۋەبى شۇكى، بۇ ھەدىس بەزى رىۋايەتلەردە مۇنداق دەپ كەلدى: «بىرىنچى خىل ئادەم كىشىلەرگە كۆرۈنۈشتە جەننەتكە

---

[1] سۈرە ئەنكەبۇت 27 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ئەنبىيا 72 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

كىرىدىغانلارنىڭ ئەمەل ـ ئىبادەتلىرىنى قىلغاندەك كۆرۈنىدۇ، ئىككىنچى خىل ئادەم كىشىلەرگە كۆرۈنۈشتە دوزاخقا كىرىدىغانلارنىڭ ئىشلىرىنى قىلغاندەك كۆرىنىدۇ».

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿(يولى ـ مېلىنى الله نىڭ رازىلىقى ئۈچۈن) سەرپ قىلغان، تەقۋادارلىق قىلغان، (كەلىمە تەۋھىدنى) تەستىق قىلغان ئادەمگە كەلسەك ئۇنىڭغا بىز ياخشى يولنى مۇيەسسەر قىلىپ بېرىمىز بېخىللىق قىلىپ (الله نىڭ ساۋابىدىن) ئۆزىنى بىھاجەت ھېسابلىغان، كەلىمە تەۋھىدنى ئىنكار قىلغان ئادەمگە كەلسەك بىز ئۇنىڭغا يامان يولنى مۇيەسسەر قىلىپ بېرىمىز﴾[1].

* * * * * * *

أَمْ كُنتُمْ شُهَدَآءَ إِذْ حَضَرَ يَعْقُوبَ ٱلْمَوْتُ إِذْ قَالَ لِبَنِيهِ مَا تَعْبُدُونَ مِنۢ بَعْدِى قَالُوا۟ نَعْبُدُ إِلَـٰهَكَ وَإِلَـٰهَ ءَابَآئِكَ إِبْرَٰهِـۧمَ وَإِسْمَـٰعِيلَ وَإِسْحَـٰقَ إِلَـٰهًا وَٰحِدًا وَنَحْنُ لَهُۥ مُسْلِمُونَ ﴿١٣٣﴾ تِلْكَ أُمَّةٌ قَدْ خَلَتْ ۖ لَهَا مَا كَسَبَتْ وَلَكُم مَّا كَسَبْتُمْ ۖ وَلَا تُسْـَٔلُونَ عَمَّا كَانُوا۟ يَعْمَلُونَ ﴿١٣٤﴾

*يەئقۇب جان ئۈزۈۋاتقان ۋاقىتدا سىلەر يېنىدا بارمىدىڭلار؟ شۇ چاغدا يەئقۇب ئوغۇللىرىدىن: «مەن ئۆلگەندىن كېيىن سىلەر كىمگە ئىبادەت قىلىسىلەر؟» دەپ سورىدى. ئۇلار: «سېنىڭ ئىلاھىڭ ۋە ئاتا ـ بوۋىلىرىڭ ئىبراھىم، ئىسمائىل، ئىسھاقلارنىڭ ئىلاھى بولغان بىر الله غا ئىبادەت قىلىمىز، بىز ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلغۇچىمىز» دېدى[133]. ئۇلار ئۆتكەن بىر ئۇممەتتۇر، ئۇلارنىڭ ئەمەللىرى (نىڭ ساۋابى) ئۆزلىرى ئۈچۈندۇر. سىلەرنىڭ ئەمەللىرىڭلار (نىڭمۇ ساۋابى) ئۆزەڭلار ئۈچۈندۇر، ئۇلارنىڭ قىلمىشىغا سىلەر جاۋابكار ئەمەس[134].*

## يەئقۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ جان ئۈزۈش ئالدىدا بالىلىرىدىن ئالغان ئەھدىسى توغرىسىدا

الله تائالا بۇ ئايەتتە، ئىبراھىمنىڭ نەۋرىسى يەئقۇبنىڭ بالىلىرىدىن بولغان كاپىرلارغا يەئقۇب جان ئۈزۈش ئالدىدا بالىلىرىغا الله تائالاغا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەي ئىبادەتنى خاس ئۇنىڭغىلا قىلىشقا ۋەسىيەت قىلغانلىقىنى ئىسمائىلنىڭ بالىلىرى ئەرەبلەردىن بولغان مۇشرىكلارغا ھۆججەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿يەئقۇب جان ئۈزۈۋاتقان ۋاقىتدا سىلەر يېنىدا بارمىدىڭلار؟ شۇ چاغدا يەئقۇب ئوغۇللىرىدىن: «مەن ئۆلگەندىن كېيىن سىلەر كىمگە ئىبادەت قىلىسىلەر؟» دەپ سورىدى. ئۇلار: «سېنىڭ ئىلاھىڭ ۋە ئاتا ـ بوۋىلىرىڭ ئىبراھىم، ئىسمائىل، ئىسھاقلارنىڭ ئىلاھى بولغان بىر الله غا ئىبادەت قىلىمىز، بىز ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلغۇچىمىز» دېدى﴾ يەنى ئىبادەتكە شۇلا لايىق، ئۇنىڭغا باشقا بىرسىنى شېرىك قىلمايمىز.

﴿بىز ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلغۇچىمىز» دېدى﴾ يەنى بىز ئۇنىڭغا بويسۇنغۇچىدۇرمىز (پۈتۈن كىشىلەرنىڭ ئۇنىڭغا بويسۇنىدىغانلىقى توغرىسىدا الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ھالبۇكى، ئاسمانلاردىكىلەر ۋە زېمىندىكىلەر ئىختىيارىي ۋە ئىختىيارسىز رەۋىشتە الله غا بويسۇنغان تۇرسا. ئۇلار (قىيامەت كۈنى) الله تەرىپىگە قايتۇرۇلىدۇ﴾[2].

[1] سۈرە لەيل 5 — 10 ـ ئايەتكىچە.
[2] سۈرە ئال ئىمران 83 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

پەيغەمبەرلەرنىڭ تۇتقان يولى ۋە قانۇن ئەھكاملىرى باشقا - باشقا بولغىنى بىلەن ئىسلام ھەممىسىنىڭ ئورتاق دىنىدۇر. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿(ئى مۇھەممەد!) سەندىن ئىلگىرى ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەممىسىگە: «مەندىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، ماڭىلا ئىبادەت قىلىڭلار» دەپ ۋەھيى قىلدۇق﴾[1].

بۇ ھەقتە ئايەت ۋە ھەدىسلەر ناھايىتى كۆپتۇر. ھەدىسلەرنىڭ ئىچىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بىز پەيغەمبەرلەر جامائەسى بىر ئاتىنىڭ بالىلىرى، (ئېلىپ كەلگەن قانۇن ئەھكاملىرىمىز بولسا باشقا ـ باشقا بولسىمۇ) دىنىمىز بىردۇر» دەيدۇ.

**﴿ئۇلار ئۆتكەن بىر ئۇممەتتۇر، ئۇلارنىڭ ئەمەللىرى (نىڭ ساۋابى) ئۆزلىرى ئۈچۈندۇر. سىلەرنىڭ ئەمەللىڭلار (نىڭمۇ ساۋابى) ئۆزەڭلار ئۈچۈندۇر﴾** يەنى سىلەرگە پايدىسى بولىدىغان ياخشى ئىشلارنى ئۆزەڭلەر قىلمىساڭلار، ئىلگىرى ئۆتۈپ كەتكەن پەيغەمبەر ۋە ياخشى كىشىلەردىن بولغان دادىلىرىڭلارغا ئۆزەڭلەرنى نىسبەت بەرگىنىڭلار سىلەرگە ھېچقانداق پايدا ئېلىپ كەلمەيدۇ. ئۇلارنىڭ قىلغان ئەمەل ـ ئىبادەتلىرى ئۆزلىرى ئۈچۈندۇر. سىلەرنىڭ قىلغان ئەمەللىرىڭلار ئۆزەڭلەر ئۈچۈندۇر.

**﴿ئۇلارنىڭ قىلمىشىغا سىلەر جاۋابكار ئەمەس﴾** شۇڭا ھەدىستە مۇنداق كەلدى: «بىر كىشىنى قىلغان ئەمەلى كېچىكتۈرگەن بولسا (يەنى ئۆزىگە تېگىشلىك ياخشى ئىشلارنى قىلمىغان بولسا) ئۇنى ئۇنىڭ نەسەبى (يەنى ئۇنىڭ ئۇلۇغ كىشىنىڭ ياكى چوڭ ئەمەل تۇتقان ئادەملەرنىڭ ۋە ياكى يۇزلۇك كىشىنىڭ بالىسى بولغانلىقى) ياخشى ئادەملەر قاتارىغا كىرگۈزەلمەيدۇ»[2].

* * * * * * *

وَقَالُواْ كُونُواْ هُودًا أَوْ نَصَٰرَىٰ تَهْتَدُواْ ۗ قُلْ بَلْ مِلَّةَ إِبْرَٰهِـۧمَ حَنِيفًا ۖ وَمَا كَانَ مِنَ ٱلْمُشْرِكِينَ ﴿١٣٥﴾

***ئۇلار: «يەھۇدىي ياكى ناسارا بولۇڭلار، توغرا يول تاپىسىلەر»دەيدۇ. «ئۇنداق ئەمەس، بىز ئىبراھىمنىڭ ئىسلامغا ئۇيغۇن دىنىغا ئەگىشىمىز، ئۇ مۇشرىكلاردىن ئەمەس ئىدى» دېگىن﴿135﴾.***

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق، ئىبنى ئاباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئابدۇللاھ ئىبنى سورىيا ئەئۋەر دېگەن يەھۇدىي پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ھازىر بىز مېڭىۋاتقان يول توغرىدۇر. سەن بىزگە ئەگەشكىن توغرا يولنى تاپىسەن دەيدۇ. خرىستىئانلارمۇ (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا) شۇ سۆزنىڭ ئوخشىشىنى دەيدۇ. ئاندىن الله تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: **﴿ئۇلار: «يەھۇدىي ياكى ناسارا بولۇڭلار، توغرا يول تاپىسىلەر» دەيدۇ. «ئۇنداق ئەمەس، بىز ئىبراھىمنىڭ ئىسلامغا ئۇيغۇن دىنىغا ئەگىشىمىز﴾** يەنى بىز سىلەر چاقىرغان يەھۇدىي ياكى خرىستىئان دىنىغا ئەگىشىشنى خالىمايمىز. بىز توغرا بولغان ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنىغا ئەگىشىمىز، دېگىن.

* * * * * * *

---

[1] سۈرە ئەنبىيا 25 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[2] بۇ ھەدىسنىڭ مەزمۇنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ ئىشلىرىغا ئۇيغۇن كېلىدۇ. بىر كىشى بىز پالانچىنىڭ بالىلىرى، پۇكۇنچى ئىشانىمىنىڭ نەۋرىلىرى دەپ نەسەبلىرىنىڭ كاتتىلىقىغا ئىشىنىپ الله تائالا ئالدىدا ئەمەل ـ ئىبادەتلەرنى لايىقىدا ۋە ئۆز جايىدا قىلمىغان بولسا، ئۇ الله تائالانىڭ ئالدىدا تېگىشلىك جازاسىنى تارتىدۇ. ت

قُولُوٓاْ ءَامَنَّا بِٱللَّهِ وَمَآ أُنزِلَ إِلَيۡنَا وَمَآ أُنزِلَ إِلَىٰٓ إِبۡرَٰهِـۧمَ وَإِسۡمَٰعِيلَ وَإِسۡحَٰقَ وَيَعۡقُوبَ وَٱلۡأَسۡبَاطِ وَمَآ أُوتِيَ مُوسَىٰ وَعِيسَىٰ وَمَآ أُوتِيَ ٱلنَّبِيُّونَ مِن رَّبِّهِمۡ لَا نُفَرِّقُ بَيۡنَ أَحَدٖ مِّنۡهُمۡ وَنَحۡنُ لَهُۥ مُسۡلِمُونَ ﴿١٣٦﴾

***ئېيتىڭلاركى، «اللّٰه غا ئىمان ئېيتتۇق، بىزگە نازىل قىلىنغان ۋەھيگە، ئىبراھىمغا، ئىسمائىلغا، ئىسھاققا، يەئقۇبقا ۋە ئۇلارنىڭ ئەۋلادلىرىغا نازىل قىلىنغان ۋەھيگە، مۇساغا بېرىلگەن (تەۋراتقا)، ئىساغا بېرىلگەن (ئىنجىلغا) ۋە پەيغەمبەرلەرگە پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن بېرىلگەن (كىتابلارغا)ئىمان ئېيتتۇق، ئۇلاردىن ھېچبىرىنى ئايرىۋەتمەيمىز (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالارغا ئوخشاش، ئۇلارنىڭ بەزىسىگە ئىمان ئېيتىپ بەزىسىنى ئىنكار قىلمايمىز)، بىز اللّٰه غا بويسۇنغۇچىلارمىز»*** [136].

## مۇسۇلمانلارنىڭ بىر پەيغەمبەر بىلەن يەنە بىر پەيغەمبەرنىڭ ئارىلىقىنى ئايرىۋەتمەيدىغانلىقى اللّٰه تائالا چۈشۈرگەن نەرسىنىڭ ھەممىسىگە ئىشىنىدىغانلىقى توغرىسىدا

اللّٰه تائالا ئۆزىنىڭ مۆمىن بەندىلىرىنى، ئۇلارغا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئارقىلىق چۈشۈرگەن نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىگە ئىشىنىشكە، ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەرگە چۈشۈرگەن نەرسىگە ئومۇمىي قىلىپ ئىشىنىشكە باشلىدى. اللّٰه تائالا بىر نەچچە پەيغەمبەرلەرنىڭ ئىسمىنى بايان قىلدى. قالغانلارنى ئىسمىسىز كەلتۈردى. مۆمىنلەرنى ئۇلارنىڭ ئارىلىقىنى پەرقلەندۈرمەي ھەممىسىگە بىراقلا ئىشىنىشكە ۋە ئۇلارنىڭ بەزىسىگە ئىشىنىپ بەزىسىگە ئىشەنمەيدىغانلاردىن بولۇپ قالماسلىققا بۇيرۇدى. اللّٰه تائالا پەيغەمبەرلەرنىڭ ئارىلىقىنى پەرقلەندۈرۈپ ئىشىنىدىغانلار توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: ﴿اللّٰه بىلەن ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىرىنىڭ ئارىسىنى (اللّٰه غا ئىشىنىپ پەيغەمبەرلىرىگە ئىشەنمەيمىز دېيىش بىلەن) ئايرىۋەتمەكچى بولغانلار، (پەيغەمبەرلەرنىڭ) بەزىسىگە ئىشىنىمىز، بەزىسىگە ئىشەنمەيمىز دېگۈچىلەر ـ ئۇنىڭ (يەنى ئىمان بىلەن كۇفرىنىڭ) ئارىسىدا (ئوتتۇرا) يول تۇتماقچى بولغانلار. ئەنە شۇلار (ئىماننى دەۋا قىلغان تەقدىردىمۇ)راستىنلا كاپىرلاردۇر﴾[1].

ئىمام بۇخارى، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئەھلى كىتابلار (يەنى يەھۇدىيلار) تەۋراتنى مۇسۇلمانلارغا ئۆزىنىڭ تىلى بىلەن ئوقۇپ بېرىپ مەنىسىنى چۈشەندۈرۈشتە ئەرەب تىلى بىلەن چۈشەندۈرۈپ بېرەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (مۇسۇلمانلارغا) مۇنداق دەيدۇ: «سىلەر ئەھلى كىتابلارغا ئىشىنىپمۇ كەتمەڭلار. ئۇلارنى يالغانچىغىمۇ چىقارماڭلار. بىز اللّٰه تائالاغا ۋە اللّٰه تائالادىن بىزگە چۈشۈرۈلگەن نەرسىگە ئىشەندۇق دەڭلار».

ئىمام مۇسلىم، ئەبۇداۋۇد ۋە نەسەئى قاتارلىقلار، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۆپىنچە ۋاقىتتا بامدات نامىزىنىڭ ئىككى رەكئەت سۈننىتىنىڭ بىرىنچى رەكئەتىنى ﴿«اللّٰه غا ئىمان ئېيتتۇق، بىزگە نازىل قىلىنغان ۋەھيگە﴾

[1] سۈرە نىسا 150 ـــ 151 ـ ئايەتلەرنىڭ بىر قىسمى.

ئىككىنچى رەكئەتتە ﴿الله غا ئىمان ئېيتتۇق، گۇۋاھ بولغىنكى، بىز (پەيغەمبەرلىككە)بويسۇنغۇچىلارمىز﴾[1] دېگەن ئايەتلەر بىلەن ئوقۇيتتى.
بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە، سۇلەيمان ئىبنى ھەبىب مۇنداق دېدى: بىز تەۋرات بىلەن ئىنجىلنىڭ (الله تائالا تەرىپىدىن چۈشۈرۈلگەن) كىتاب ئىكەنلىكىگە ئىشىنىشكە لېكىن ئۇنىڭغا ئەمەل قىلماسلىققا بۇيرۇلدۇق.

* * * * * *

فَإِنْ ءَامَنُواْ بِمِثْلِ مَآ ءَامَنتُم بِهِۦ فَقَدِ ٱهْتَدَواْ ۖ وَّإِن تَوَلَّوْاْ فَإِنَّمَا هُمْ فِى شِقَاقٍ ۖ فَسَيَكْفِيكَهُمُ ٱللَّهُ ۚ وَهُوَ ٱلسَّمِيعُ ٱلْعَلِيمُ ﴿١٣٧﴾ صِبْغَةَ ٱللَّهِ ۖ وَمَنْ أَحْسَنُ مِنَ ٱللَّهِ صِبْغَةً ۖ وَنَحْنُ لَهُۥ عَـٰبِدُونَ ﴿١٣٨﴾

***ئەگەر ئۇلار (يەنى ئەھلى كىتاب) سىلەر ئىمان ئېيتقاندەك ئىمان ئېيتسا، ئەلۋەتتە، توغرا يول تاپقان بولىدۇ. ئەگەر ئۇلار (ئىماندىن) يۈز ئۆرۈسە، (سەن بىلەن) ئاداۋەتتە بولغان بولىدۇ، ئۇلارغا قارشى الله ساڭا كۇپايىدۇر. الله (ئۇلارنىڭ سۆزلىرىنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (ھىيلە ـ مىكرىنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر﴿137﴾. الله نىڭ دىنىدا چىڭ تۇرۇڭلار، الله نىڭ دىنىدىن ياخشى كىمنىڭ دىنى بار؟ بىز الله غا ئىبادەت قىلغۇچىلارمىز﴿138﴾.***

يەنى ئەھلى كىتاب ۋە ئۇلاردىن باشقا كاپىرلارمۇ سىلەر ئىشەنگەندەك الله تائالانىڭ ھەممە كىتابلىرىغا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىرىنىڭ ئارىلىقىنى پەرقلەندۈرمەي ئىشەنسە، ئۇلار شەكسىز توغرا يولنى تاپقان بولاتتى. ﴿**ئەگەر ئۇلار (ئىماندىن) يۈز ئۆرۈسە، (سەن بىلەن) ئاداۋەتتە بولغان بولىدۇ، ئۇلارغا قارشى الله ساڭا كۇپايىدۇر**﴾ يەنى ئۇلارغا (ھەقىقەتكە ئەگىشىشكە) پاكىت كۆرسىتىلىپ بولغاندىن كېيىن ھەقىقەتتىن گۇمراھلىقنى يۈزلەنسە، الله تائالا يېقىندا ئۇلارغا قارشى ساڭا ياردەم بېرىدۇ ﴿**الله (ئۇلارنىڭ سۆزلىرىنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (ھىيلە ـ مىكرىنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر**﴾.
ئىبنى ئەبۇھاتەم، زىياد ئىبنى يۇنۇستىن نافىئ ئىبنى ئەبۇنەئىمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئوسمان ئىبنى ئاففاننىڭ قۇرئاننىڭ يىرتىلىپ كەتكەن ۋاراقلىرىنى تۈزەش ئۈچۈن بەزى مۇسۇلمان باشلىقلىرىغا ئەۋەتىلىپ بەردى. زىياد مۇنداق دەيدۇ: مەن كىشىلەرنىڭ ئوسمان ئۆلتۈرۈلگەندە قۇرئان ئۇنىڭ ئالدىدا تۇرغان ئىكەن، ئۇنىڭ قېنى الله تائالانىڭ ﴿**ئۇلارغا قارشى الله ساڭا كۇپايىدۇر. الله (ئۇلارنىڭ سۆزلىرىنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (ھىيلە ـ مىكرىنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر**﴾ دېگەن ئايىتىگە تېمىپ قاپتىكەن دېيىش كەنلىكىنى نافىئقا دەپ بەردىم. نافىئ: ھەئە، مەن بۇ ئايەتتە قان بارلىقىنى ئۆز كۆزۈم بىلەن كۆردۈم دەيدۇ .
بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە زەھھاك ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئۇ الله تائالانىڭ دىنى» دېگەنلىك بولىدۇ. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە باشقىلارمۇ ئىبنى ئابباسقا ئوخشاش دەيدۇ.

* * * * * *

[1] سۈرە ئال ئىمران 52 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

قُلْ أَتُحَآجُّونَنَا فِى ٱللَّهِ وَهُوَ رَبُّنَا وَرَبُّكُمْ وَلَنَآ أَعْمَـٰلُنَا وَلَكُمْ أَعْمَـٰلُكُمْ وَنَحْنُ لَهُۥ مُخْلِصُونَ
﴿١٣٩﴾ أَمْ تَقُولُونَ إِنَّ إِبْرَٰهِـۧمَ وَإِسْمَـٰعِيلَ وَإِسْحَـٰقَ وَيَعْقُوبَ وَٱلْأَسْبَاطَ كَانُواْ هُودًا أَوْ نَصَـٰرَىٰ ۗ قُلْ
ءَأَنتُمْ أَعْلَمُ أَمِ ٱللَّهُ ۗ وَمَنْ أَظْلَمُ مِمَّن كَتَمَ شَهَـٰدَةً عِندَهُۥ مِنَ ٱللَّهِ ۗ وَمَا ٱللَّهُ بِغَـٰفِلٍ عَمَّا تَعْمَلُونَ
﴿١٤٠﴾ تِلْكَ أُمَّةٌ قَدْ خَلَتْ ۖ لَهَا مَا كَسَبَتْ وَلَكُم مَّا كَسَبْتُمْ ۖ وَلَا تُسْـَٔلُونَ عَمَّا كَانُواْ يَعْمَلُونَ ﴿١٤١﴾

*«بىز بىلەن الله توغرۇلۇق مۇنازىرىلىشەمسىلەر؟ ھالبۇكى، ئۇ ھەم بىزنىڭ پەرۋەردىگارىمىز، ھەم سىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىڭلاردۇر. بىزنىڭ ئەمەللىرىمىز ئۆزىمىز ئۈچۈندۇر، سىلەرنىڭ ئەمەللىرىڭلارمۇ ئۆزەڭلار ئۈچۈندۇر، بىز الله غا سادىقمىز» دېگىن﴿139﴾. «ياكى ئىبراھىم، ئىسمائىل، ئىسھاق، يەئقۇب ۋە ئۇنىڭ ئەۋلادى يەھۇدىي ئىدى ياكى ناسارا ئىدى» دەمسىلەر؟ ئېيتقىنكى، «(ئۇلارنىڭ قايسى دىندا ئىكەنلىكىنى) سىلەر ئوبدان بىلەمسىلەر؟ ياكى الله ئوبدان بىلەمدۇ؟ قولىدا الله نازىل قىلغان دەلىل ـ ئىسپات تۇرۇپ ئۇنى يوشۇرغان ئادەمدىن زالىم كىم بار؟ الله سىلەرنىڭ قىلمىشىڭلاردىن غاپىل ئەمەستۇر»﴿140﴾. ئۇلار ئۆتكەن بىر ئۇممەتتۇر، ئۇلارنىڭ ئەمەللىرى ئۆزلىرى ئۈچۈندۇر. سىلەرنىڭ ئەمەلىڭلارمۇ ئۆزەڭلار ئۈچۈندۇر، ئۇلارنىڭ قىلمىشىغا سىلەر جاۋابكار ئەمەس﴿141﴾.*

الله تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى مۇشرىكلارنىڭ تالاش ـ تارتىش قىلىشىنى توسۇشقا بۇيرۇپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**«بىز بىلەن الله توغرۇلۇق مۇنازىرىلىشەمسىلەر؟ ھالبۇكى، ئۇ ھەم بىزنىڭ پەرۋەردىگارىمىز، ھەم سىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىڭلاردۇر**﴾ يەنى سىلەر الله تائالانى بىر دەپ بىلىش ئەقىدىسىدە ئۇنىڭغا ئىخلاس قىلىش، بويسۇنۇش، بۇيرۇغان ئىشلىرىنى قىلىش، چەكلىگەن ئىشلىرىدىن يېنىشتا بىز بىلەن جېدەللىشەمسىلەر؟! ئۇ بىز ۋە سىلەرگە خالىغىنىنى قىلالايدىغان، ھېچنېمە شېرىك كەلتۈرۈلمەي ئىبادەت قىلىشقىلا لايىق بولغان زاتتۇر.

﴿**بىزنىڭ ئەمەللىرىمىز ئۆزىمىز ئۈچۈندۇر، سىلەرنىڭ ئەمەللىرىڭلارمۇ ئۆزەڭلار ئۈچۈندۇر**﴾ يەنى بىز سىلەر چوقۇنۇۋاتقان ياكى ئىبادەت قىلىۋاتقان نەرسىدىن ئادا ـ جۇدادۇرمىز. سىلەرمۇ بىزدىن ئادا ـ جۇدادۇرسىلەر. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئەگەر ئۇلار سېنى يالغانچى قىلىشتا چىڭ تۇرسا: «مېنىڭ ئەمەلىم ئۆزەم ئۈچۈندۇر، سىلەرنىڭ ئەمەلىڭلارمۇ ئۆزەڭلار ئۈچۈندۇر، مېنىڭ ئەمەلىمدىن سىلەر ئادا ـ جۇدا سىلەر، سىلەرنىڭ قىلمىشىڭلاردىن مەنمۇ ئادا ـ جۇدامەن (يەنى بىراۋ يەنە بىر بىراۋنىڭ قىلغان گۇناھىغا جاۋابكار ئەمەس)» دېگىن﴾[1] ﴿(ئى مۇھەممەد!) ئەگەر ئۇلار سەن بىلەن (دىن بارىسىدا) مۇنازىرىلەشسە: «ماڭا ئەگەشكەنلەر بىلەن بىرلىكتە، مەن ئۆزەمنى الله غا تاپشۇردۇم (يەنى الله نىڭ ئەمرلىرىگە بويسۇنغۇچىمىز)» دېگىن. كىتاب بېرىلگەنلەرگە (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار غا) ۋە ئۇممىلەرگە (يەنى ئەرەب مۇشرىكلىرىغا): «مۇسۇلمان بولدۇڭلارمۇ؟» دېگىن، ئەگەر ئۇلار مۇسۇلمان بولسا، توغرا يول تاپقان بولىدۇ. ئەگەر ئۇلار يۈز ئۆرۈسە (ساڭا ھېچ زىيىنى يوق)، سېنىڭ پەقەت تەبلىغ قىلىش مەسئۇلىيىتىڭ بار، الله بەندىلىرىنى (يەنى ھەممە

[1] سۈرە يۇنۇس 41 ـ ئايەت.

ئەھۋالنى) كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر. اللہ نىڭ ئايەتلىرىنى ئىنكار قىلىدىغانلار ، پەيغەمبەرلەرنى ناھەق ئۆلتۈرىدىغانلار، كىشىلەرنىڭ ئىچىدىكى ئادالەتكە بۇيرۇيدىغانلار (يەنى اللہ غا دەۋەت قىلغۇچىلار) نى ئۆلتۈرىدىغانلارغا چوقۇم قاتتىق ئازاب بىلەن خۇش خەۋەر بەرگىن﴾[1].

اللہ تائالا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامدىن خەۋەر بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئىبراھىمنىڭ قەۋمى ئۇنىڭ بىلەن مۇنازىرىلەشتى، ئىبراھىم ئېيتتىكى، «مېنى اللہ ھىدايەت قىلغان تۇرسا، مەن بىلەن اللہ (نىڭ مەۋجۇتلۇقى ۋە بىرلىكى) توغرۇلۇق مۇنازىرىلىشەمسىلەر؟ مەن سىلەرنىڭ اللہ غا شېرىك كەلتۈرگەن بۇتلىرىڭلاردىن قورقمايمەن، پەقەت پەرۋەردىگارىمنىڭلا خالىغان نەرسىسى بولىدۇ، پەرۋەردىگارىمنىڭ بىلىمى ھەممە نەرسىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان، (مەبۇدلىرىڭلارنىڭ ماڭا ھېچ بىر زىيان يەتكۈزەلمەيدىغانلىقىنى) ئويلىمامسىلەر!﴾[2] ﴿پەرۋەردىگارى توغرىسىدا ئىبراھىم بىلەن مۇنازىرىلەشكەن، اللہ نىڭ ئاتا قىلغان پادىشاھلىقى ئۇنى ئىبراھىم بىلەن مۇنازىرىلىششكە ئېلىپ كەلگەن ئادەم (يەنى نەمرۇد) نى كۆرمىدىڭمۇ؟ ئەينى زاماندا ئىبراھىم (اللہ نىڭ بارلىقىغا دەلىل كۆرسىتىپ): «مېنىڭ پەرۋەردىگارىم (ئۆلۈكنى) تىرىلدۈرەلەيدۇ، (تىرىكنى) ئۆلتۈرەلەيدۇ»، دېدى. ئۇ: «مەنمۇ (ئۆلۈكنى) تىرىلدۈرەلەيمەن، (تىرىكنى) ئۆلتۈرەلەيمەن» دېدى (نەمرۇد ئۆلۈمگە ھۆكۈم قىلىنغان ئىككى ئادەمنى چاقىرتىپ كېلىپ بىرىنى ئۆلتۈردى، بىرىنى قويۇپ بەردى). ئىبراھىم (نەمرۇدنىڭ بۇنداق ھاماقەتلىكىنى كۆرۈپ): «اللہ ھەقىقەتەن كۈننى شەرقتىن چىقىرالايدۇ، (خۇدالىق دەۋاسى قىلىدىغان بولساڭ) سەن ئۇنى غەربتىن چىقىرىپ باققىن» دېدى. (بۇنداق پاكىت ئالدىدا) كاپىر ئېغىز ئاچالماي قالدى. اللہ زالىم قەۋمنى ھىدايەت قىلمايدۇ﴾[3].

**﴿بىزنىڭ ئەمەللىرىمىز ئۆزىمىز ئۈچۈندۇر، سىلەرنىڭ ئەمەللىرىڭلارمۇ ئۆزەڭلار ئۈچۈندۇر، بىز اللہ غا سادىقمىز» دېگىن﴾** يەنى سىلەر بىزدىن ئادا ـ جۇدا بولغاندەك، بىزمۇ سىلەردىن ئادا ـ جۇدا بولىمىز. بىز ئۇنىڭغا ئىبادەت ۋە بويسۇنۇشتا ئىخلاس قىلىمىز. ئاندىن اللہ تائالا، يەھۇدىي ياكى خرىستىئانلارنىڭ ئىبراھىم ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى پەيغەمبەرلەر ۋە يەئقۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەۋلادلىرى بىزنىڭ دىنىمىزدا دەپ قىلغان دەۋاسىنى ئىنكار قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئېيتقىنكى، «(ئۇلارنىڭ قايسى دىندا ئىكەنلىكىنى) سىلەر ئوبدان بىلەمسىلەر؟ ياكى اللہ ئوبدان بىلەمدۇ؟﴾ يەنى اللہ تائالا بىلگۈچىدۇر. اللہ تائالا ئۇلارنىڭ (ئىبراھىم ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى پەيغەمبەرلەرنىڭ) يەھۇدىي ياكى خرىستىئان دىنىدا ئەمەسلىكىنى بايان قىلىدى.

اللہ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئىبراھىم يەھۇدىيمۇ ئەمەس، ناسارامۇ ئەمەس ۋە لېكىن توغرا دىنغا ئېتقاد قىلغۇچى، اللہ غا بويسۇنغۇچى ئىدى، مۇشرىكلاردىن ئەمەس ئىدى. ئىبراھىمغا ئەڭ يېقىن بولغانلار، شۈبھىسىزكى، (ئىبراھىمنىڭ زامانىداۋە ئۇنىڭدىن كېيىن) ئۇنىڭغا (يەنى ئۇنىڭ يولىغا) ئەگەشكەنلەردۇر، بۇ پەيغەمبەر (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام) دۇر، (بۇ پەيغەمبەرنىڭ ئۈممىتى بولغان) مۆمىنلەردۇر. اللہ مۆمىنلەرنىڭ مەدەتكارىدۇر﴾[4].

**﴿قولىدا اللہ نازىل قىلغان دەلىل ـ ئىسپات تۇرۇپ ئۇنى يوشۇرغان ئادەمدىن زالىم كىم بار؟﴾** بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ھەسەنبەسرى مۇنداق دەيدۇ: ئۇلار اللہ تائالانىڭ ئۆزلىرىگە چۈشۈرۈپ

---

[1] سۈرە ئال ئىمران 20 — 21 ـ ئايەتلەر.
[2] سۈرە ئەنئام 80 ـ ئايەت.
[3] سۈرە بەقەرە 258 ـ ئايەت.
[4] سۈرە ئال ئىمران 67 — 68 ـ ئايەتلەر.

بەرگەن كىتابىدا (كىشىلەر ئىشىنىشكە لايىق) دىن ئىسلام دىنى، مۇھەممەد اللە تائالانىڭ پەيغەمبىرى، ئىبراھىم - ئىسمائىل، ئىسھاق - يەئقۇب ۋە ئۇنىڭ ئەۋلادلىرى يەھۇدىي ۋە خرىستىئان دىنىدىن ئادا - جۇدا، دەپ ئوقۇيدۇ. شۇنىڭ راستلىقىغا اللە تائالاغا گۇۋاھلىق بېرىپ كۆڭۈللىرىدە ئىقرار قىلىدۇ. ئاندىن ئۇ توغرىسىدا اللە تائالاغا بەرگەن گۇۋاھلىقىنى يوشۇرىدۇ.

﴿**اللە سىلەرنىڭ قىلمىشىڭلاردىن غاپىل ئەمەستۇر**﴾ بۇ قاتتىق تەھدىتتۇر. يەنى اللە تائالا سىلەرنىڭ قىلغان ئىشىڭلارنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر. شۇنىڭغا قاراپ يېقىندا سىلەرگە جازا بەرگۈچىدۇر.

﴿**ئۇلار ئۆتكەن بىر ئۇممەتتۇر، ئۇلارنىڭ ئەمەللىرى ئۆزلىرى ئۈچۈندۇر. سىلەرنىڭ ئەمەلىڭلارمۇ ئۆزەڭلار ئۈچۈندۇر**﴾ يەنى ئۇلارنىڭ قىلغان ئەمەللىرى ئۇلارغا، سىلەرنىڭ قىلغان ئەمەللىرىڭلار ئۆزەڭلارغە بولىدۇ. ﴿**ئۇلارنىڭ قىلمىشىغا سىلەر جاۋابكار ئەمەس**﴾ يەنى سىلەر ئۇلارغا ئەگەشمەي تۇرۇپ سىلەرنىڭ ئۇلارغا نىسبەت بېرىلگىنىڭلار سىلەرگە كۇپايە ئەمەس. سىلەر ئۇلارغا ئوخشاش اللە تائالانىڭ بۇيرۇقلىرىغا بويسۇنمىغۇچە، ئۇنىڭ بېشارەتچى ۋە ئاگاھلاندۇرغۇچى بولۇپ ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرلىرىگە ئەگەشمىگىچە، ئۆزەڭلەرنى ئۇلارغا نىسبەت بەرگىنىڭلار بىلەنلا ئالدىنىپ كەتمەڭلار. چۈنكى، بىر پەيغەمبەرگە ئىمان ئېيتمىغانلىقى پۈتۈن پەيغەمبەرلەرگە كاپىر بولغانلىق بولىدۇ. خۇسۇسەن پۈتۈن ئىنسى - جىنلارغا ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرلەرنىڭ كاتتىسى ۋە ئۇلارنىڭ ئاخىرقىسى بولغان پەيغەمبەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئىمان ئېيتمىغان كىشى كاپىر ھېسابلىنىدۇ. (ھەممە پەيغەمبەرلەرگە اللە تائالانىڭ سالامى بولسۇن) ئامىن!

* * * * * * *

۞ سَيَقُولُ ٱلسُّفَهَآءُ مِنَ ٱلنَّاسِ مَا وَلَّىٰهُمۡ عَن قِبۡلَتِهِمُ ٱلَّتِى كَانُواْ عَلَيۡهَاۚ قُل لِّلَّهِ ٱلۡمَشۡرِقُ
وَٱلۡمَغۡرِبُۚ يَهۡدِى مَن يَشَآءُ إِلَىٰ صِرَٰطٍ مُّسۡتَقِيمٍ ﴿١٤٢﴾ وَكَذَٰلِكَ جَعَلۡنَٰكُمۡ أُمَّةً وَسَطًا لِّتَكُونُواْ
شُهَدَآءَ عَلَى ٱلنَّاسِ وَيَكُونَ ٱلرَّسُولُ عَلَيۡكُمۡ شَهِيدًاۗ وَمَا جَعَلۡنَا ٱلۡقِبۡلَةَ ٱلَّتِى كُنتَ عَلَيۡهَآ إِلَّا لِنَعۡلَمَ مَن
يَتَّبِعُ ٱلرَّسُولَ مِمَّن يَنقَلِبُ عَلَىٰ عَقِبَيۡهِۚ وَإِن كَانَتۡ لَكَبِيرَةً إِلَّا عَلَى ٱلَّذِينَ هَدَى ٱللَّهُۗ وَمَا كَانَ ٱللَّهُ
لِيُضِيعَ إِيمَٰنَكُمۡۚ إِنَّ ٱللَّهَ بِٱلنَّاسِ لَرَءُوفٌ رَّحِيمٌ ﴿١٤٣﴾

*بەزى ئەخمەق كىشىلەر: «ئۇلارنى (يەنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن مۆمىنلەرنى) قاراپ كېلىۋاتقان قىبلىسىدىن (يەنى بەيتۇلمۇقەددەستىن) نېمە يۈز ئۆرۈگۈزگەندۇ؟» دەيدۇ. (ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «مەشرىق ۋە مەغرىب (يەنى ھەممە تەرەپ) اللە نىڭدۇر، اللە خالىغان كىشىنى توغرا يولغا باشلايدۇ» ﴿142﴾. شۇنىڭدەك (يەنى سىلەرنى ئىسلامغا ھىدايەت قىلغاندەك) كىشىلەرگە (يەنى ئۆتكەنكى ئۇممەتلەرگە) شاھىت بولۇشۇڭلار ئۈچۈن ۋە پەيغەمبەرنىڭ سىلەرگە شاھىت بولۇشى ئۈچۈن، بىز سىلەرنى ياخشى ئۇممەت قىلدۇق. سەن يۈز كەلتۈرۈپ كېلىۋاتقان تەرەپنى، (يەنى بەيتۇلمۇقەددەسنى) قىبلە قىلغانلىقىمىز پەيغەمبەرگە ئەگەشكەنلەرنى ئاسىيلىق قىلغانلاردىن (يەنى مۇرتەد بولۇپ كەتكەنلەردىن) ئايرىۋېلىشىمىز ئۈچۈنلا ئىدى. اللە ھىدايەت قىلغانلاردىن باشقىلارغا بۇ (يەنى قىبلىنىڭ ئۆزگەرتىلىشى) ھەقىقەتەن ئېغىردۇر. اللە سىلەرنىڭ ئىمانىڭلارنى (يەنى ئىلگىرى*

***بەيتۇلمۇقەددەسكە قاراپ ئوقۇغان نامىزىڭلارنى) بىكار قىلىۋەتمەيدۇ. اللە كىشىلەرگە ھەقىقەتەن مېھرىباندۇر، ناھايىتى كۆيۈمچاندۇر*** ﴿143﴾.

## قىبلىنىڭ ئۆزگەرتىلىشى توغرىسىدا

ئىمام بۇخارى، بەرائىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پەلەستىندىكى ئەقسا مەسچىتى تەرەپكە قاراپ ئون ئالتە ياكى ئون يەتتە ئاي ناماز ئوقۇدى. قىبلىسىنىڭ كەبە تەرەپ بولۇپ قېلىشىنى ياقتۇراتتى. ئۇنىڭ كەبە تەرەپكە قاراپ ئوقۇغان بىرىنچى نامىزى ئەسىر نامىزى بولدى. شۇ نامازنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىر تۈركۈم كىشىلەر بىرگە ئوقۇدى. ئۇ كىشىلەردىن بىرسى (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەسچىتىدىن) چىقىپ (باشقا) بىر مەسچىتتە ناماز ئوقۇۋاتقان كىشىلەرنىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ ئۇلارغا: «اللە تائالا بىلەن گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە مەككە تەرەپكە قاراپ ناماز ئوقۇدۇم» دەيدۇ. ئۇلار نامازنىڭ ئىچىدە تۇرۇپلا كەبە تەرەپكە قاراپ بۇرۇلدى. قىبلىنىڭ كەبە تەرەپكە بۇرۇلۇشىدىن بۇرۇن ئۆلۈپ كەتكەن كىشىلەردىن بار ئىدى. ئۇلار توغرۇلۇق نېمە دېيىشىمىزنى بىلەلمەي (ئۇلارنىڭ ئوقۇغان نامىزى ناماز بولدىمۇ ياكى ناماز بولمىدىمۇ دەپ) تۇرۇۋاتاتتۇق اللە تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: **﴿اللە سىلەرنىڭ ئىمانىڭلارنى (يەنى ئىلگىرى بەيتۇلمۇقەددەسكە قاراپ ئوقۇغان نامىزىڭلارنى) بىكار قىلىۋەتمەيدۇ. اللە كىشىلەرگە ھەقىقەتەن مېھرىباندۇر، ناھايىتى كۆيۈمچاندۇر﴾**.

مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق، بەرائىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پەلەستىندىكى ئەقسا مەسچىتى تەرەپكە قاراپ ناماز ئوقۇيتتى. ئاسمانغا تولا قاراپ اللە تائالانىڭ بۇيرۇقىنى كۈتەتتى. ئاندىن اللە تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: **﴿بىز سېنىڭ (كەبە قىبلەڭ بولۇشىنى تىلەپ) قايتا ـ قايتا ئاسمانغا قارىغانلىقىڭنى كۆرۈپ تۇرۇۋاتىمىز. سېنى چوقۇم سەن ياقتۇرىدىغان قىبلىگە يۈزلەندۈرىمىز. (نامازدا) يۈزۈڭنى مەسجىدى ھەرام تەرەپكە قىلغىن﴾** مۇسۇلمانلارنىڭ ئىچىدىن بىرسى كەبىگە يۈزلىنىشتىن بۇرۇن بىزنىڭ ئىچىمىزدىن ئۆلۈپ كەتكەن كىشىلەرنىڭ ئەھۋالىنى ۋە بىزنىڭ پەلەستىندىكى ئەقسا مەسچىتىگە قاراپ ئوقۇغان نامازىمىزنىڭ قانداق بولغىنىنى ئۇققان بولساق دېۋېدى. اللە تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: **﴿اللە سىلەرنىڭ ئىمانىڭلارنى (يەنى ئىلگىرى بەيتۇلمۇقەددەسكە قاراپ ئوقۇغان نامىزىڭلارنى) بىكار قىلىۋەتمەيدۇ﴾**.

بىر تۈركۈم ئەخمەق كىشىلەر يەنى ئەھلى كىتابلار، مۇسۇلمانلارنى بىر ئوبدان قاراپ ناماز ئوقۇۋاتقان قىبلىسىدىن (يەنى پەلەستىندىكى ئەقسا مەسچىتىدىن) نېمە ئۆزگەرتىۋەتكەندۇ؟ دېيىشتى. ئاندىن اللە تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: **﴿بەزى ئەخمەق كىشىلەر: «ئۇلارنى (يەنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن مۆمىنلەرنى) قاراپ كېلىۋاتقان قىبلىسىدىن (يەنى بەيتۇلمۇقەددەستىن) نېمە يۈز ئۆرۈگۈزگەندۇ؟» دەيدۇ. (ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «مەشرىق ۋە مەغرىب (يەنى ھەممە تەرەپ) اللە نىڭدۇر، اللە خالىغان كىشىنى توغرا يولغا باشلايدۇ»﴾**.

ئەلى ئىبنى ئەبۇتەلھە، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنىگە ھىجرەت قىلىپ بارغاندا اللە تائالا ئۇنى بەيتۇلمۇقەددەسكە (يەنى پەلەستىندىكى ئەقسا مەسچىتىگە) قاراپ ناماز ئوقۇشقا بۇيرۇدى. (بۇنىڭ بىلەن) يەھۇدىيلار خۇش بولۇپ كەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا بىر نەچچە ئاي (يەنى 16 ياكى 17 ئاي ئەتراپىدا) قاراپ ناماز ئوقۇدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ قىبلىسى

(كەبە) نى ياخشى كۆرەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام الله تائالاغا دۇئا قىلىپ ئاسمانغا قارايتتى. ئاندىن الله تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: ﴿(ناماز ۋاقتىدا) يۈزۈڭنى مەسجىدى ھەرام تەرەپكە قىلغىن﴾ بۇنىڭدىن يەھۇدىيلار شەكلىنىپ مۇسۇلمانلارنى بۇرۇن قاراپ ناماز ئوقۇۋاتقان قىبلىسىدىن نېمە ئۆزگەرتكەندۇ؟ دېدى. ئاندىن الله تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: ﴿(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «مەشرىق ۋە مەغرىب (يەنى ھەممە تەرەپ) الله نىڭدۇر، الله خالىغان كىشىنى توغرا يولغا باشلايدۇ»﴾.

بۇ ھەقتە نۇرغۇنلىغان ھەدىسلەر بار. بۇلارنىڭ مەزمۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بەيتۇلمۇقەددەستىكى چوڭ بىر تاشقا قاراپ (ناماز ئوقۇشقا) بۇيرۇلغان ئۇ مەككىدىكى چاغدا ئىككى رۈكنىنىڭ (يەنى قارا تاش بىلەن رۈكنۇل يامانىنىڭ) ئارىلىقىدا ناماز ئوقۇيتتى. ئۇ بەيتۇلمۇقەددەستىكى تاشقا قاراپ تۇرسىمۇ كەبە ئۇنىڭ ئالدىغا توغرا كېلەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنىگە ھىجرەت قىلىپ بارغاندىن كېيىن بىرلا ۋاقىتتا كەبىگە قاراش بىلەن بەيتۇلمۇقەددەستىكى تاشقا قاراش، تەس كەلدى (ئىككىسى باشقا - باشقا يەردە بولغاچقا ئىككىسىگە مەككىدىكى چاغدىكىدەك بىراقلا قاراپ ناماز ئوقۇش مۇمكىن ئەمەس بولۇپ قالدى). ئاندىن الله تائالا ئۇنى بەيتۇلمۇقەددەسكە قاراپ ناماز ئوقۇشقا بۇيرۇدى.

ئىمام بۇخارى بەرا ئىبنى ئازىبنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: قىبلىنىڭ ئۆزگەرگەنلىك خەۋىرى بەيتۇلمۇقەددەسكە قاراپ ناماز ئوقۇۋاتقاندا بىر تۈركۈم ئەنسارلارغا يېتىپ بېرىبۇدى. ئۇلار (نامازنىڭ ئىچىدە تۇرۇپ) كەبە تەرەپكە يۈزلەندى.

يەنە ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم ئىبنى ئۆمەرنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، كىشىلەر قۇبا مەسچىتىدە بامدات نامىزىنى ئوقۇۋاتاتتى، بىرى كېلىپ: بۈگۈن كېچە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ۋەھيى چۈشۈپ (نامازدا) كەبىگە يۈز كەلتۈرۈشكە بۇيرۇدى، دېدى. ئۇلار شام (يەنى بەيتۇلمۇقەددەس) تەرەپكە قاراپ ناماز ئوقۇۋاتاتتى، شۇنىڭ بىلەن ئۇلار كەبە تەرەپكە يۈزلەندى.

بۇ ھەدىستە بىر ھۆكۈمنىڭ ئەمەلدىن قالغانلىقى توغرىسىدا بىر ئايەت چۈشكەن بولسا، بۇ كىشىلەرگە يەتكەنگە قەدەر بۇ ئەمەلنىڭ قوبۇل بولىدىغانلىقىغا پاكىت باردۇر. چۈنكى، ئۇلار قىبلە تەرەپكە ئۆزگىرىپ بولغاندىن كېيىن ئوقۇلغان ئەسىر، شام ۋە خۇپتەن نامازلىرى باشقىدىن ئوقۇشقا بۇيرۇلمىدى. بۇ ئىش (يەنى قىبلىنىڭ كەبە تەرەپكە ئۆزگىرىشى) بولغۇبىدى، بەزى مۇناپىقلار ۋە يەھۇدىينىڭ كاپىرلىرى شەكلىنىپ ۋە توغرا يولدىن ئېزىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇلارنى (يەنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن مۆمىنلەرنى) قاراپ كېلىۋاتقان قىبلىسىدىن (يەنى بەيتۇلمۇقەددەستىن) نېمە يۈز ئۆرۈگۈزگەندۇ؟﴾ يەنى ئۇلارغا نېمە بولدى؟ گاھى بۇ ياققا قارايدىكەن ۋە گاھى ئۇ ياققا قارايدىكەن دېيىشتى.

ئاندىن الله تائالا ئۇلارغا جاۋابەن بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: ﴿(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «مەشرىق ۋە مەغرىب (يەنى ھەممە تەرەپ) الله نىڭدۇر﴾ يەنى ھۆكۈم قىلىش ۋە بۇيرۇقنىڭ ھەممىسى الله تائالاغا خاس.

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿مەشرىقمۇ، مەغرىبمۇ (يەنى پۈتۈن يەر يۈزى) الله نىڭدۇر، قايسى تەرەپكە يۈزلەنسەڭلەرمۇ، ئۇ الله نىڭ تەرىپى (يەنى سىلەرگە ئىختىيار قىلغان قىبلىسى)

دۇر﴾[1] ﴿سىلەرنىڭ كۈن چىققان ۋە كۈن پاتقان تەرەپكە يۈزكەلتۈرۈشۈڭلارنىڭ ئۆزىلا ياخشى ئەمەلگە ياتمايدۇ. بەلكى اللّٰه غا، ئاخىرەت كۈنىگە، پەرىشتىلەرگە، كىتابقا (يەنى اللّٰه نازىل قىلغان كىتابلارغا)، پەيغەمبەرلەرگە ئىمان كەلتۈرۈش﴾[2] بۇ ئايەتلەردىن مەقسەت اللّٰه تائالانىڭ بۇيرۇغان بۇيرۇقىغا بويسۇنۇش، اللّٰه تائالا بىزنى قەيەرگە يۈزلەندۈرسە شۇ يەرگە يۈزلىنىمىز دېگەنلىكتۇر. ئۇنىڭغا بويسۇنۇش ئۇنىڭ قىل دېگەن ئىشنى قىلىشتىن ئىبارەتتۇر. اللّٰه تائالا بىزنى بىر كۈندە بىر نەچچە قېتىم بىر نەچچە تەرەپكە يۈزلەندۈرسىمۇ بىز ئۇنىڭ بەندىسى ۋە ئۇنىڭ بۇيرۇقى ئاستىدا بولغانلىقىمىز ئۈچۈن بويسۇنىمىز. اللّٰه تائالا بەندىسى ۋە پەيغەمبىرى بولغان مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئۈممىتىگە ناھايىتى چوڭ مەرھەمەت قىلدى. چۈنكى، اللّٰه تائالا، ئۇلارنى ئۆزىنىڭ دوستى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ قىبلىسىگە يۈزلەندۈردى. ئۇلارنىڭ يۈزلىنىشىنى زېمىن يۈزىدىكى اللّٰه تائالانىڭ ئۆيلىرىنىڭ (مەسچىتلەرنىڭ) ئەڭ ئۇلۇغى بولغان، اللّٰه تائالانىڭ ئۆيى دېيىلگەن كەبە تەرەپكە قىلدى. ئۇ كەبىنىڭ ئۇنداق ئۇلۇغ بولۇپ كېتىشى ئۇنى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام سالغانلىقىدىندۇر. شۇڭا اللّٰه تائالا مۇنداق دەيدۇ: **﴿(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «مەشرىق ۋە مەغرىب (يەنى ھەممە تەرەپ) اللّٰه نىڭدۇر، اللّٰه خالىغان كىشىنى توغرا يولغا باشلايدۇ»﴾.**

ئىمام ئەھمەد، ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن پەيغەمبەرئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەھلى كىتابلار توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: «ئەھلى كىتابلار ھېچقانداق نەرسىگە، اللّٰه تائالا ئۇلارنى باشلىماي پەقەت بىزنىلا باشلاپ قويغان جۈمە كۈنىگە، قىبلىگە ۋە بىزنىڭ ئىمامنىڭ ئارقىسىدىن ئامىن دېگىنىمىزگە ھەسەت قىلغانچىلىك ھەسەت قىلمايدۇ».

## پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممىتىنىڭ ئارتۇقچىلىقى توغرىسىدا

**﴿شۇنىڭدەك (يەنى سىلەرنى ئىسلامغا ھىدايەت قىلغاندەك) كىشىلەرگە (يەنى ئۆتكەنكى ئۈممەتلەرگە) شاھىت بولۇشۇڭلار ئۈچۈن ۋە پەيغەمبەرنىڭ سىلەرگە شاھىت بولۇشى ئۈچۈن، بىز سىلەرنى ياخشى ئۈممەت قىلدۇق﴾** يەنى بىز سىلەرنى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ قىبلىسىگە يۈزلەندۈردۇق، سىلەرنى پۈتۈن ئۈممەتلەرنىڭ ئەڭ ياخشىسى قىلىپ قىيامەت كۈنى ئۇلارغا گۇۋاھچى بولۇشۇڭلار ئۈچۈن ئۇ قىبلىنى سىلەرگە تاللىدۇق. چۈنكى، پۈتۈن ئۈممەتلەر سىلەرنىڭ ئارتۇقچىلىقىڭلارنى ئېتىراپ قىلىدۇ. اللّٰه تائالا بۇ ئۈممەتنى ئەڭ ياخشى ئۈممەت قىلىپ ئۇنىڭغا ئەڭ تولۇق بولغان شەرىئەتنى، ئەڭ توغرا ۋە ئەڭ روشەن يولنى ئاتا قىلدى.

اللّٰه تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿اللّٰه (دىنغا ياردەم بېرىشكە ئۈممەتلەر ئارىسىدىن) سىلەرنى تاللىدى (ئەڭ مۇكەممەل شەرىئەت ۋە ئۇلۇغ پەيغەمبەرنى سىلەرگە خاس قىلدى). سىلەرگە دىندا ھېچقانداق مۇشكۈللۈكنى قىلمىدى (سىلەرنى سىلەر تاقەت قىلالمايدىغان ئىشلارنى قىلىشقا تەكلىپ قىلمىدى). (بۇ) ئاتاڭلار ئىبراھىمنىڭ دىنىدۇر (بۇ توغرا دىن بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۇنى مەھكەم ئۇچلاڭلار)، اللّٰه سىلەرنى ئىلگىرى (يەنى قۇرئاندىن ئىلگىرىكى كىتابلاردا) مۇسۇلمان دەپ ئاتىدى. قۇرئاندىمۇ شۇنداق ئاتىدى. (اللّٰه ) پەيغەمبەرنى سىلەرگە گۇۋاھ بولۇشقا ۋە سىلەرنى كىشىلەرگە

---

[1] سۈرە بەقەرە 115 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە بەقەرە 177 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

گۇۋاھ بولۇشقا (تاللىدى)، ناماز ئوقۇڭلار، زاكات بېرىڭلار، اللە غا يېپىشىڭلار، اللە سىلەرنىڭ ئىگەڭلاردۇر، اللە نېمىدېگەن ياخشى ئىگە! نېمىدېگەن ياخشى مەدەتكار!﴾[1].

ئىمام ئەھمەد، ئەبۇسەئىدتىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «قىيامەت كۈنى نۇھ ئەلەيھىسسالام چاقىرىلىپ كېلىپ، ئۇنىڭدىن: سەن (ئۈممىتىڭگە ئېلىپ كەلگەن دىنىنى) يەتكۈزدىڭمۇ؟ دەپ سورىلىدۇ. ئۇ ھەئە ـ دەپ جاۋاب بېرىدۇ. ئاندىن ئۇنىڭ ئۈممەتلىرى چاقىرىلىپ كېلىنىپ، ئۇلاردىن: نۇھ سىلەرگە (دىنىنى) يەتكۈزدىمۇ؟ دەپ سوراق قىلىنىدۇ. ئۇلار: بىزگە ھېچقانداق ئاگاھلاندۇرغۇچى ۋە (دىنىنى يەتكۈزگىلى) بىر كىشى كەلمىدى، دەپ جاۋاب بېرىدۇ. ئاندىن نۇھ ئەلەيھىسسالامدىن: (سېنىڭ سەن ئېلىپ كەلگەن دىنىنى يەتكۈزگەنلىكىڭگە) كىم گۇۋاھ؟ دەپ سورۇلىدۇ. نۇھ ئەلەيھىسسالام: مۇھەممەد ۋە ئۇنىڭ ئۈممىتى گۇۋاھ دەپ جاۋاب بېرىدۇ». پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «بۇ اللە تائالانىڭ بۇ سۆزىنىڭ مەزمۇنىدۇر: ﴿**بىز سىلەرنى ياخشى ئۈممەت قىلدۇق**﴾ ئۇ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ياخشى**﴾ دېگەن ئادىل دېگەنلىك بولىدۇ. «ئاندىن سىلەر (يەنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممەتلىرى) چاقىرىلىسىلەر ئاندىن نۇھنىڭ (دىنىنى) يەتكۈزگەنلىكىگە گۇۋاھلىق بېرىسىلەر. ئاندىن مەن سىلەرگە گۇۋاھلىق بېرىمەن».

يەنە ئىمام ئەھمەد، ئەبۇسەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «قىيامەت كۈنى بىر پەيغەمبەر ۋە ئۇنىڭ بىلەن بىللە ئىككى ياكى ئۇنىڭدىن كۆپرەك كىشى كېلىدۇ. ئاندىن ئۇنىڭ ئۈممەتلىرى چاقىرىلىپ ئۇلاردىن: بۇ سىلەرگە (ئېلىپ كەلگەن دىنىنى) يەتكۈزدىمۇ؟ دەپ سورۇلىدۇ. ئۇلار: ياق، دەپ جاۋاب بېرىدۇ. پەيغەمبەردىن: سەن ئۈممىتىڭگە يەتكۈزگەنمۇ؟ دەپ سورىلىدۇ. ئۇ: ھەئە، دەپ جاۋاب بېرىدۇ. ئۇنىڭدىن: (سېنىڭ يەتكۈزگەنلىكىڭگە) كىم گۇۋاھ؟ دەپ سورىلىدۇ. ئۇ: مۇھەممەد ۋە ئۇنىڭ ئۈممىتى گۇۋاھ، دەپ جاۋاب بېرىدۇ. ئاندىن مۇھەممەد ۋە ئۇنىڭ ئۈممىتى چاقىرىلىپ ئۇلاردىن: بۇ ئۆزىنىڭ ئۈممىتىگە (دىنىنى) يەتكۈزگەنمۇ؟ دەپ سورىلىدۇ. ئاندىن ئۇلار: ھەئە، دەپ جاۋاب بېرىدۇ. ئاندىن (ئۇلاردىن): سىلەر ئۇنى قانداق بىلدىڭلار؟ دەپ سورىلىدۇ. ئاندىن ئۇلار: بىزگە بىزنىڭ پەيغەمبىرىمىز كېلىپ بىزگە پۈتۈن پەيغەمبەرلەرنىڭ (ئۆزلىرىنىڭ ئۈممەتلىرىگە دىنىنى) يەتكۈزگەنلىكىنى بايان قىلدى دەپ جاۋاب بېرىدۇ».

مانا بۇ اللە تائالانىڭ بۇ ئايىتىنىڭ مەزمۇنىدۇر: ﴿**شۇنىڭدەك (يەنى سىلەرنى ئىسلامغا ھىدايەت قىلغاندەك) كىشىلەرگە (يەنى ئۆتكەنكى ئۈممەتلەرگە) شاھىت بولۇشۇڭلار ئۈچۈن ۋە پەيغەمبەرنىڭ سىلەرگە شاھىت بولۇشى ئۈچۈن، بىز سىلەرنى ياخشى ئۈممەت قىلدۇق**﴾.

ئىمام ئەھمەد، ئەبۇئەسۋەدنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن مەدىنىگە كەلسەم، ھاۋاسى ماڭا يېقىپ قالدى. مەدىنىدە بىر خىل كېسەل تاراپ كىشىلەر كۆپلەپ ئۆلۈپ كېتىشكە باشلىدى. مەن ئۆمەر ئىبنى خەتتابنىڭ يېنىدا ئولتۇرغان ئىدىم، ئۇنىڭ يېنىدىن بىر جىنازا ئۆتتى. كىشىلەر جىنازىنىڭ ئىگىسىنىڭ (يەنى جىنازىدىكى كىشىنىڭ ياتقان كىشىنىڭ) ياخشى گېپىنى قىلىشتى. ئاندىن ئۆمەر: ۋاجىب بولدى، ۋاجىب بولدى، دېدى. ئاندىن (ئۆمەرنىڭ يېنىدىن) يەنە بىر جىنازا ئۆتتى. كىشىلەر مېيىتنىڭ يامان گېپىنى قىلىشتى. ئاندىن ئۆمەر: ۋاجىب بولدى، دېدى. مەن: ئى مۆمىنلەرنىڭ خەلىپىسى! نېمە ۋاجىب بولدى؟ دېدىم. ئۆمەر: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دېگەن

[1] سۈرە ھەج 78 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

گەپنى، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەر قانداق بىر مۇسۇلمانغا تۆت كىشى ياخشىلىق بىلەن گۇۋاھلىق بەرسە، ئۇنى اللّٰه تائالا جەننەتكە كىرگۈزىدۇ». دېگەن ئىدى. ئۆمەر مۇنداق دېدى، ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: ئۈچ كىشى گۇۋاھلىق بەرسىچۇ؟ دەپ سورىدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۈچ كىشى بولسىمۇ بولىدۇ» دەپ جاۋاب بەردى. ئاندىن بىز: ئىككى كىشى بولسىچۇ؟ دەپ سورىدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئىككى كىشى بولسىمۇ بولىدۇ» دەپ جاۋاب بەردى. ئاندىن (ئۆمەر مۇنداق دەيدۇ) بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن بىر كىشى (گۇۋاھلىق بەرسە قانداق بولىدىغانلىقى توغرىسىدا) سورىمىدۇق.

## قىبلىنىڭ ئۆزگەرتىلىشىنىڭ ھېكمىتى توغرىسىدا

**﴿سەن يۈز كەلتۈرۈپ كېلىۋاتقان تەرەپنى، (يەنى بەيتۇلمۇقەددەسنى) قىبلە قىلغانلىقىمىز پەيغەمبەرگە ئەگەشكەنلەرنى ئاسىيلىق قىلغانلاردىن (يەنى مۇرتەد بولۇپ كەتكەنلەردىن) ئايرىۋېلىشىمىز ئۈچۈنلا ئىدى. اللّٰه ھىدايەت قىلغانلاردىن باشقىلارغا بۇ (يەنى قىبلىنىڭ ئۆزگەرتىلىشى) ھەقىقەتەن ئېغىردۇر﴾** يەنى ئى مۇھەممەد! بىز سېنى ئاۋۋال بەيتۇلمۇقەددەسكە قاراشقا بۇيرۇدۇق. ئاندىن ئۇنىڭدىن سېنى كەبىگە يۈزلەندۇرۇشىمىز ساڭا ئەگەشكەن، ساڭا بويسۇنغان ۋە سەن (كەبىگە) يۈزلەنگەندە سەن بىلەن بىللە يۈزلەنگەن كىشىلەردىن، ئۆزىنىڭ دىنىدىن يېنىۋالغان (كىشىلەرنى) پەرقلەندۇرۇش ئۈچۈندۇر. بەيتۇلمۇقەددەستىن كەبە تەرەپكە قاراش كىشىلەرنىڭ كۆڭۈللىرىدە چوڭ ئىش بولسىمۇ، لېكىن اللّٰه تائالا دىللىرىنى توغرا يولغا باشلىغان، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن دىنىنىڭ شەك يوق ھەق دىن ئىكەنلىكىگە، اللّٰه تائالانىڭ خالىغىنىنى قىلىدىغانلىقىغا ۋە خالىغانغا ھۆكۈم چىقىرىدىغانلىقىغا ئۇنىڭ بەندىلىرىنى خالىغان نەرسىگە بۇيرۇيدىغانلىقىغا ۋە خالىغان نەرسىنىڭ (ھۆكۈمىنى) ئۆزگەرتىۋېتىدىغانلىقىغا ۋە شۇ ئىشلارنىڭ ھەممىسىدە ئۇنىڭ چوڭ بىر ھېكمىتى بارلىقىغا ئىشەنگەن كىشىلەرگە چوڭ ئىش ئەمەس. دىللىرىدا (ئىشەنچە بولماي) كېسەل بار (يەنى ئىمان يوق) كىشىلەر ئۇنداق ئەمەس. يېڭىلىق بىر ئىش (يەنى دىندا يېڭى كەلگەن ياكى ھۆكۈم ئۆزگىرىپ يېڭى بىر ھۆكۈم بىلەن كەلگەن ئىش) مۆمىنلەرگە ئىمان ۋە چوڭقۇر ئىشەنچ پەيدا قىلغاندەك دىللىرىدا كېسەل بار كىشىلەرگە شەك ـ شۈبھى پەيدا قىلىدۇ.

اللّٰه تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿(قۇرئاندىن) بىرەر سۈرە نازىل قىلىنسا، ئۇلار (يەنى مۇناپىقلار)نىڭ ئارىسىدا (مەسخىرە قىلىش يۈزىسىدىن): «بۇ (يەنى سۈرە) قايسىڭلارنىڭ ئىمانىنى كۈچەيتتى» دېيدىغانلار بار، مۆمىنلەرگە كېلىدىغان بولساق، (ھەر سۈرىدە يېڭى دەلىل ـ ئىسپاتلار بولغانلىقى ئۈچۈن) بۇ (يەنى سۈرە) ئۇلارنىڭ ئىمانىنى كۈچەيتتى، ئۇلار (سۈرىنىڭ نازىل بولۇشىدىن) خۇشال بولىدۇ. دىللىرىدا كېسەل بارلار (يەنى مۇناپىقلار) غا كېلىدىغان بولساق، بۇ (سۈرە) ئۇلارنىڭ كۇفرىغا كۇفرى قوشتى (يەنى ئۇلار مۇناپىقلىقتا تېخىمۇ ئەزۋەيلىدى، تېخىمۇ گۇمراھلاشتى)، ئۇلار كاپىر پېتى ئۆلدى﴾[1] ﴿بىز مۆمىنلەرگە (يەنى ئۇلارنىڭ دىللىرىغا) شىپا ۋە رەھمەت بولىدىغان قۇرئان ئايەتلىرىنى نازىل قىلىمىز، قۇرئان كاپىرلارغا زىياندىن باشقىنى زىيادە قىلمايدۇ (يەنى ئۇلار قۇرئاننى تەستىق قىلمىغانلىقتىن، ئۇلارنىڭ كۇفرى تېخىمۇ ئاشىدۇ)﴾[2] شۇڭا قىبلىگە يۈز كەلتۈرۈشتە

---

[1] سۈرە تەۋبە 124 — 125 ـ ئايەتلەر.
[2] سۈرە ئىسرا 82 ـ ئايەت.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بولغان ئىشەنچىسى ۋە ئۇنىڭغا ئەگىششتە چىڭ تۇرغان الله تائالا (كەبىگە يۈزلىنىشكە) بۇيرۇغاندا شەكلەنمەي يۈزلەنگەن كىشىلەر ساھابىلەر بولدى. بەزىلەر ئىككى قىبلىگە قاراپ ناماز ئوقۇغانلار مۇھاجىرلار ۋە ئەنسارلارنىڭ ئىچىدىن بىرىنچى بولۇپ ئىسلامغا كىرگەنلەر دېدى.

ئىمام بۇخارى بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئۆمەرنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: قۇبا مەسچىتىدە كىشىلەر بامدات نامىزىنى ئوقۇۋاتاتتى. بىر كىشى كېلىپ: الله تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا قىبلە ھەققىدىكى ئايىتىنى نازىل قىلىپ كەبىگە يۈز كەلتۈرۈشكە بۇيرۇدى. سىلەر ئۇنىڭغا يۈزلىنىڭلار دېدى. ئاندىن ئۇلار كەبىگە يۈزلەندى.

تىرمىزى رىۋايەت قىلغان ھەدىستە ئۇلار رۇكۇدا ئىدى. رۇكۇدا تۇرۇپ كەبە تەرەپكە بۇرۇلدى دېدى. بۇ ساھابىلار ۋە باشقا مۇسۇلمانلارنىڭ الله تائالا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە تولۇق بويسۇنىدىغانلىقىنى ۋە الله تائالانىڭ بۇيرۇقلىرىغا شەكسىز باش ئېگىدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

﴿**الله سىلەرنىڭ ئىمانىڭلارنى (يەنى ئىلگىرى بەيتۇلمۇقەددەسكە قاراپ ئوقۇغان نامىزىڭلارنى) بىكار قىلىۋەتمەيدۇ**﴾ يەنى قىبلە كەبە تەرەپكە ئۆزگىرىشتىن بۇرۇن بەيتۇلمۇقەددەس تەرەپكە قاراپ ئوقۇغان نامىزىڭلارنىڭ ساۋابىنى الله تائالا بىكار قىلىۋەتمەيدۇ.

ئەبۇئىسھاق، سەبىئى بەرانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بەيتۇلمۇقەددەسكە قاراپ ناماز ئوقۇغان كىشىلەرنىڭ بەزىلىرى ئۆلۈپ كەتتى، ئاندىن باشقىلار ئۇلارنىڭ ساۋابى قانداق بولىدىغاندۇ؟ دېيىشتى. ئاندىن الله تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: ﴿**الله سىلەرنىڭ ئىمانىڭلارنى (يەنى ئىلگىرى بەيتۇلمۇقەددەسكە قاراپ ئوقۇغان نامىزىڭلارنى) بىكار قىلىۋەتمەيدۇ. الله كىشىلەرگە ھەقىقەتەن مېھرىباندۇر، ناھايىتى كۆيۈمچاندۇر**﴾.

ھەدىستە مۇنداق دەپ كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەسىرگە چۈشكەن ۋە ئۆزىدىن ئايرىلىپ يۈتۈپ كەتكەن بالىلىق بىر ئايالنى كۆردى. ئۇ ئايال بالىسىنى ئىزدەپ يۈرۈپ ئەسىرگە چۈشكەن كىچىك بالىلار ئارىسىدىن ئاخىرى ئۆز بالىسىنى تاپتى ـ دە، ئۇنى باغرىغا چىڭ بېسىپ ئېمىتمەكچى بولغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «ئۇ ئايال ئۆز ئىختىيارى بىلەن ئۇ بالىسىنى ئوتقا تاشلارمۇ؟» ساھابىلار: ياق، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! دەپ جاۋاب بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، الله تائالا بەندىلىرىگە بۇ ئايال بالىسىغا مېھرىبان بولغاندىن بەكرەك مېھرىباندۇر».

* * * * * * *

قَدۡ نَرَىٰ تَقَلُّبَ وَجۡهِكَ فِي ٱلسَّمَآءِۖ فَلَنُوَلِّيَنَّكَ قِبۡلَةٗ تَرۡضَىٰهَاۚ فَوَلِّ وَجۡهَكَ شَطۡرَ ٱلۡمَسۡجِدِ
ٱلۡحَرَامِۚ وَحَيۡثُ مَا كُنتُمۡ فَوَلُّواْ وُجُوهَكُمۡ شَطۡرَهُۥۗ وَإِنَّ ٱلَّذِينَ أُوتُواْ ٱلۡكِتَٰبَ لَيَعۡلَمُونَ أَنَّهُ ٱلۡحَقُّ مِن
رَّبِّهِمۡۗ وَمَا ٱللَّهُ بِغَٰفِلٍ عَمَّا يَعۡمَلُونَ ١٤٤

*بىز سېنىڭ (كەبە قىبلەڭ بولۇشىنى تىلەپ) قايتا ـ قايتا ئاسمانغا قارىغانلىقىڭنى كۆرۈپ تۇرۇۋاتىمىز. سېنى چوقۇم سەن ياقتۇرىدىغان قىبلىگە يۈزلەندۈرىمىز. (نامازدا) يۈزۈڭنى مەسجىدى ھەرام تەرەپكە قىلغىن. (ئى مۆمىنلەر!) قەيەردە بولماڭلار (نامازدا) يۈزۈڭلارنى مەسجىدى ھەرام*

***تەرەپكە قىلىڭلار. ھەقىقەتەن كىتاب بېرىلگەنلەر (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) بۇنىڭ (يەنى قىبلىنىڭ كەبىگە ئۆزگەرتىلىشىنىڭ) پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن كەلگەن ھەقىقەت ئىكەنلىكىنى، چوقۇم بىلىدۇ، اللّٰه ئۇلارنىڭ قىلمىشىدىن غاپىل ئەمەس***﴿144﴾.

## قۇرئاندا تۇنجى بولۇپ ئۆزگەرگەن ھۆكۈم قىبلىنىڭ ئۆزگەرتىلىشى ھەققىدىكى ھۆكۈمدۇر

ئەلى ئىبنى ئەبۇتەلھە، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: قۇرئاندا تۇنجى بولۇپ ئۆزگەرگەن ھۆكۈم قىبلىنىڭ ئۆزگىرىش ھۆكمىدۇر. شۇنداق بولۇشىدىكى سەۋەب، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنىگە ھىجرەت قىلىپ باردى، مەدىنىدىكى كىشىلەرنىڭ كۆپۈنچىسى يەھۇدىيلار ئىدى. شۇڭا اللّٰه تائالا ئۇنى بەيتۇلمۇقەددەسكە يۈز كەلتۈرۈشكە بۇيرۇدى، (بۇنىڭ بىلەن) يەھۇدىيلار خوش بولۇپ كەتتى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنىڭغا ئون نەچچە ئايلا يۈز كەلتۈردى. لېكىن ئۇ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ قىبلىسى بولغان كەبىنى ياخشى كۆرەتتى. اللّٰه تائالاغا دۇئا قىلىپ ئاسمانغا قارايتتى. ئاندىن اللّٰه تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: **﴿بىز سېنىڭ (كەبە قىبلەڭ بولۇشنى تىلەپ) قايتا ـ قايتا ئاسمانغا قارىغانلىقىڭنى كۆرۈپ تۇرۇۋاتىمىز. سېنى چوقۇم سەن ياقتۇرىدىغان قىبلىگە يۈزلەندۈرىمىز. (نامازدا) يۈزۈڭنى مەسجىدى ھەرام تەرەپكە قىلغىن. (ئى مۆمىنلەر!) قەيەردە بولماڭلار (نامازدا) يۈزۈڭلارنى مەسجىدى ھەرام تەرەپكە قىلىڭلار﴾**.

**﴿ئۇ اللّٰه نىڭ تەرىپى (يەنى سىلەرگە ئىختىيار قىلغان قىبلىسى) دۇر﴾** بۇنىڭدىن يەھۇدىيلار شەكلەندى. اللّٰه تائالا يەھۇدىيلارنىڭ تىلىدىن ھېكايە قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: **﴿سەن يۈز كەلتۈرۈپ كېلىۋاتقان تەرەپنى، (يەنى بەيتۇلمۇقەددەسنى) قىبلە قىلغانلىقىمىز پەيغەمبەرگە ئەگەشكەنلەرنى ئاسىيلىق قىلغانلاردىن (يەنى مۇرتەد بولۇپ كەتكەنلەردىن) ئايرىۋېلىشىمىز ئۈچۈنلا ئىدى﴾**.

## قىبلە كەبىنىڭ ئۆزىمۇ ياكى ئۇنىڭ بىر تەرىپىمۇ؟

**﴿(ئى مۆمىنلەر!) قەيەردە بولماڭلار (نامازدا) يۈزۈڭلارنى مەسجىدى ھەرام تەرەپكە قىلىڭلار﴾** بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ھاكىم ئەلى ئىبنى ئەبۇتالىبنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: يەنى يۈزۈڭلارنى ئۇنىڭ تەرىپىگە قىلىڭلار.

**﴿(نامازدا) يۈزۈڭنى مەسجىدى ھەرام تەرەپكە قىلغىن﴾** يەنى اللّٰه تائالا كەبە تەرەپكە زېمىننىڭ شەرق، غەرب، شىمال ۋە جەنۇب بولۇپ ھەممە تەرىپىدىن يۈزكەلتۈرۈشكە بۇيرۇدى. بۇنىڭدىن سەپەر ئۈستىدە ئۇلاغ ۋە قاتناش قورال‌لىرىنىڭ ئۈستىدە نەپلە ناماز ئوقۇغاندا، ئۇرۇش بولىۋاتقاندا ناماز ئوقۇغاندا ۋە قىبلىنى بىلمىگەن كىشى ئوبدان ئويلاپ بىر تەرەپنى قىبلە دەپ پەرەز قىلىپ، ئۇ بۇ قارىشىدا خاتا كەتكەن بولسىمۇ ئۇ شۇ تەرەپكە قاراپ ناماز ئوقۇسا دۇرۇس بولىدۇ (يەنى بۇ ھالەتلەردە ناماز ئوقۇغان كىشىلەر، قايسى تەرەپكە قاراپ ناماز ئوقۇسا بولىدۇ). چۈنكى، اللّٰه تائالا بىر ئىنساننى ئۇنىڭ قۇدرىتى يەتمىگەن ئىشقا بۇيرۇمايدۇ.

## قىبلىنىڭ ئۆزگەرتىلىدىغانلىقىنى يەھۇدىيلارنىڭ بىلىدىغانلىقى توغرىسىدا

**﴿پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن كەلگەن ھەقىقەت ئىكەنلىكىنى، چوقۇم بىلىدۇ﴾** يەنى سىلەرنىڭ بەيتۇلمۇقەددەستىن بۇرۇلۇپ (كەبىگە) يۈزكەلتۈرۈشۈڭلارنى ئىنكار قىلغان يەھۇدىيلار اللّٰه تائالانىڭ سېنى (كەبىگە) يۈزلەندۈرىدىغانلىقىنى بىلىدۇ. چۈنكى، ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ پەيغەمبەرلىرى ئۇلارغا

ئېلىپ كەلگەن كىتابلىرىدا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئۈممىتىنىڭ سۈپەتلىرىنى ۋە الله تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا خاس قىلغان ۋە ئىلتىپات قىلغان ھەممە تەرەپتىن تولۇق بولغان شەرىئەتنى ئوقۇيدۇ. لېكىن ئەھلى كىتاب (يەھۇدىيلار ياكى خرىستىئانلار) بۇ ھەقىقەتنى ھەسەت، كۆپۈرلۈق ۋە جاھىللىق قىلىپ يوشۇرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن الله تائالا ئۇلارنى بۇ سۆزى بىلەن ئاگاھلاندۇردى: ﴿الله سىلەرنىڭ قىلمىشىڭلاردىن غاپىل ئەمەستۇر﴾.

* * * * * * *

وَلَئِنْ أَتَيْتَ ٱلَّذِينَ أُوتُوا۟ ٱلْكِتَٰبَ بِكُلِّ ءَايَةٍ مَّا تَبِعُوا۟ قِبْلَتَكَ ۚ وَمَآ أَنتَ بِتَابِعٍ قِبْلَتَهُمْ ۚ وَمَا بَعْضُهُم بِتَابِعٍ قِبْلَةَ بَعْضٍ ۚ وَلَئِنِ ٱتَّبَعْتَ أَهْوَآءَهُم مِّنۢ بَعْدِ مَا جَآءَكَ مِنَ ٱلْعِلْمِ ۙ إِنَّكَ إِذًا لَّمِنَ ٱلظَّٰلِمِينَ ﴿١٤٥﴾

*كىتاب بېرىلگەنلەرگە بارچە دەلىلنى كەلتۈرسەڭمۇ، ئۇلار سېنىڭ قىبلەڭگە بويسۇنمايدۇ، سەنمۇ ئۇلارنىڭ قىبلىسىگە بويسۇنمايسەن؛ ئۇلار (يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) ھەم ئۆز ئارا بىر - بىرىنىڭ قىبلىسىگە بويسۇنمايدۇ. ساڭا ئىلىم (يەنى ۋەھى) كەلگەندىن كېيىن، مۇبادائۇلارنىڭ نەپسى خاھىشلىرىغا بويسۇنساڭ، ئۇ چاغدا سەن چوقۇم زۇلۇم قىلغانلاردىن بولىسەن*﴿145﴾.

## يەھۇدىيلارنىڭ جاھىللىق قىلىشى ۋە تېنىۋېلىشى توغرىسىدا

الله تائالا بۇ ئايەتتە يەھۇدىيلارنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام توغرىسىدا كەلگەن ھەقىقەتنى بىلىپ تۇرۇپ ئۇنىڭغا كۆپۈرلۈق ۋە جاھىللىق قىلغانلىقىنى، قارشىلاشقانلىقىنى ۋە ئۇ ئېلىپ كەلگەن دىنىنىڭ توغرىلىقىغا بارلىق پاكىت - ئىسپاتلارنى كۆرسەتسىمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگەشمەي ئۆزىنىڭ خاھىشى بويىچە ماڭىدىغانلىقىنى خەۋەر بەردى. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿شۈبھىسىزكى، پەرۋەردىگارىڭنىڭ لەنىتىگە تېگىشلىك بولغانلار ئىمان ئېيتمايدۇ ئۇلارغا پۈتۈن مۆجىزىلەركۆرسىتىلگەن تەقدىردىمۇ، قاتتىق ئازابنى كۆرمىگىچە (ئىمان ئېيتمايدۇ)﴾[1].

﴿**كىتاب بېرىلگەنلەرگە بارچە دەلىلنى كەلتۈرسەڭمۇ، ئۇلار سېنىڭ قىبلەڭگە بويسۇنمايدۇ. سەنمۇ ئۇلارنىڭ قىبلىسىگە بويسۇنمايسەن**﴾ يەنى الله تائالا بۇ ئايەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ الله تائالا ئۇنى بۇيرۇغان ئىشقا چىن دىلى بىلەن ئەگىشىدىغانلىقىدىن خەۋەر بەردى. يەھۇدىيلار ئۆزلىرىنىڭ خاھىشىدا ۋە كۆز قارىشىدا چىڭ تۇرغانىدەك، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاممۇ الله تائالانىڭ رازىلىقىغا ئەگىشىشتە چىڭ تۇرىدۇ ۋە ئۇلارنىڭ خاھىشىغا ھەرگىز ئەگەشمەيدۇ. ئۇنىڭ بەيتۇلمۇقەددەسكە قاراپ ناماز ئوقۇشى، ئۇ، يەھۇدىيلارنىڭ قىبلىسى بولغانلىقى ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى الله تائالا ئۇنىڭغا شۇنى بۇيرۇغانلىقى ئۈچۈندۇر، ئاندىن الله تائالا ئالىملارنى ھەقىقەتنى بىلىپ تۇرۇپ ئۇنىڭغا قارشىلىق قىلىپ ئۆزىنىڭ خاھىشىغا ئەگىشىشتىن ئاگاھلاندۇردى. چۈنكى، (ئالىم ھەقىقەتكە قارشىلىق قىلسا)، ئۇنىڭغا قارشى پاكىت - ئىسپات كەلتۈرۈش (ئاساندۇر). شۇڭا الله تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا مۇنداق دېدى: ﴿**ساڭا ئىلىم (يەنى ۋەھى) كەلگەندىن كېيىن، مۇبادا**

---

[1] سۈرە يۇنۇس 96 — 97 - ئايەتلەر.

**ئۇلارنىڭ نەپسى خاھىشلىرىغا بويسۇنساڭ، ئۇ چاغدا سەن چوقۇم زۇلۇم قىلغانلاردىن﴾** بۇ ئايەتتىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممەتلىرى كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

* * * * * * *

ٱلَّذِينَ ءَاتَيۡنَٰهُمُ ٱلۡكِتَٰبَ يَعۡرِفُونَهُۥ كَمَا يَعۡرِفُونَ أَبۡنَآءَهُمۡۖ وَإِنَّ فَرِيقٗا مِّنۡهُمۡ لَيَكۡتُمُونَ ٱلۡحَقَّ وَهُمۡ يَعۡلَمُونَ ﴿١٤٦﴾ ٱلۡحَقُّ مِن رَّبِّكَۖ فَلَا تَكُونَنَّ مِنَ ٱلۡمُمۡتَرِينَ ﴿١٤٧﴾

***بىز كىتاب بەرگەنلەر (يەنى يەھۇدىيلار بىلەن ناسارالار) ئۇنى (يەنى پەيغەمبەرنى) ئۆز ئوغۇللىرىنى تونۇغاندەك تونۇيدۇ. ئۇلارنىڭ بىر پىرقىسى، شۈبھىسىزكى ھەقىقەتنى بىلىپ تۇرۇپ يوشۇرىدۇ﴿146﴾. ھەقىقەت الله تەرىپىدىن كەلگەندۇر، ھەرگىز شەك كەلتۈرگۈچىلەردىن بولمىغىن﴿147﴾.***

## يەھۇدىيلارنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى بىلىدىغانلىقى ۋە ھەقىقەتنى يوشۇرغانلىقى توغرىسىدا

الله تائالا بۇ ئايەتتە ئەھلى كىتابنىڭ ئالىملىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن دىننىڭ توغرا ئىكەنلىكىنى بىلىدىغانلىقى ۋە ئۇلارنىڭ ئۇنى خۇددى ئۆز بالىسىنى تونۇغاندەك تونۇيدىغانلىقىدىن خەۋەر بەردى. بىر كىشىنىڭ بىر نەرسىنى بىلىدىغانلىقىنى ئىپادىلىمەكچى بولسا، "ئۆزىنىڭ بالىسىنى بىلگەندەك بىلىدۇ" دېيىش ئەرەبلەر ئىشلىتىدىغان مىسال ئىدى. بۇ يەردە بۇ مىسالنى كەلتۈرۈپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىچىك بىر بالا بىلەن تۇرغان بىر كىشىگە مۇنداق دېدى: «بۇ سېنىڭ بالاڭمۇ؟» ئۇ ھەئە ئى الله تائالانىڭ پەيغەمبىرى! مەن ئۇنىڭغا گۇۋاھلىق بېرىمەن دەپ جاۋاب بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا) مۇنداق دېدى: «ھەقىقەتەن بالا ساڭا يامانلىق قىلمايدۇ، سەن ئۇنىڭغا يامانلىق قىلمايسەن».

ئىمام قۇرتۇبى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئابدۇللاھ ئىبنى سالام (ئىمان ئېيتقان يەھۇدىي) غا مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: سەن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ئۆزەڭنىڭ بالاڭنى تونۇغاندەك تونۇمسەن؟ دەپ سورىدى. ئۇ: «ھەئە ۋە ئۇنىڭدىنمۇ ياخشىراق تونۇيمەن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈپەتلىرىنى ئىشەنچلىك جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ئاسماندىن زېمىندىكى ئىشەنچلىك مۇسا ئەلەيھىسسالامغا ئېلىپ چۈشتى، شۇنىڭ بىلەن مەن ئۇنى تونۇدۇم. لېكىن مەن بالامنىڭ ئانىسىدىن قانداق[1] تۇغۇلغانلىقىنى بىلمەيمەن» دەپ جاۋاب بەردى.

﴿**ئۇلارنىڭ بىر پىرقىسى، شۈبھىسىزكى ھەقىقەتنى بىلىپ تۇرۇپ يوشۇرىدۇ**﴾ ئاندىن الله تائالا ئۇلارنىڭ بۇ ھەقىقەتنى (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەقىقىي پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى) ئوچۇق بىلىپ تۇرۇپ كىشىلەردىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈپەتلىرىنى يوشۇرغانلىقىنى بايان قىلدى. الله تائالا مۆمىنلەرگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن دىندا شەك يوق، ھەق دىن ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ھەقىقەت الله تەرىپىدىن كەلگەندۇر، ھەرگىز شەك كەلتۈرگۈچىلەردىن بولمىغىن**﴾.

* * * * * * *

[1] ئايالىم ماڭا خىيانەت قىلىپ قالدىمۇ بۇنى بىلمەيمەن، دېمەكچى.

وَلِكُلٍّ وِجْهَةٌ هُوَ مُوَلِّيهَا ۖ فَاسْتَبِقُوا الْخَيْرَاتِ ۚ أَيْنَ مَا تَكُونُوا يَأْتِ بِكُمُ اللَّهُ جَمِيعًا ۚ إِنَّ اللَّهَ عَلَىٰ كُلِّ شَيْءٍ قَدِيرٌ ﴿١٤٨﴾

***هەر (ئۈممەت)نىڭ يۈز كەلتۈرىدىغان تەرىپى (يەنى قىبلىسى) بار، (ئى مۆمىنلەر!) ياخشى ئەمەللەرنى قىلىشقا ئالدىراڭلار، قەيەردە بولماڭلار، (قىيامەت كۈنى) اللّٰه ھەممەڭلارنى (ھېساب ئۈچۈن) يىغىدۇ، اللّٰه ھەقىقەتەن ھەممە نەرسىگە قادىردۇر***﴿148﴾.

## ھەر بىر ئۈممەتكە قىبلىنىڭ بىر بولغانلىقى توغرىسىدا

﴿**ھەر (ئۈممەت) نىڭ يۈز كەلتۈرىدىغان تەرىپى (يەنى قىبلىسى) بار**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەۋفىي، ئىبنى ئاباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: اللّٰه تائالا ئاسماندىن چۈشۈرگەن دىنغا ئىشەنگەن ھەر بىر قەۋمنىڭ ئۆزلىرى رازى بولىدىغان بىردىن قىبلىسى بار، اللّٰه تائالانىڭ رازى بولىدىغان قىبلىسى مۆمىنلەر يۈزكەلتۈرگەن تەرەپتۇر.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەبۇئالىيە مۇنداق دەيدۇ: يەھۇدىيلانىڭ يۈزكەلتۈرىدىغان تەرىپى (يەنى قىبلىسى) ۋە خرىستىئانلارنىڭ يۈزكەلتۈرىدىغان تەرىپى (يەنى قىبلىسى) بار. (اللّٰه تائالا) سىلەرنى، ئى (مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ) ئۈممىتى! (اللّٰه تائالانىڭ دەرگاھىدا) قىبلە دەپ قارالغان قىبلىگە بۇيرۇدى. ئەبۇئالىيەنىڭ بۇ سۆزىگە ئوخشاش سۆز كۆپلىگەن ئالىملاردىنمۇ رىۋايەت قىلىندى.

اللّٰه تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿(ئى ئۈممەتلەر!) سىلەرنىڭ ھەر بىرىڭلار غا بىر خىل شەرىئەت ۋە ئوچۇق يول تەيىن قىلدۇق. ئەگەر اللّٰه خالىسا، ئەلۋەتتە، سىلەرنى بىر ئۈممەت قىلاتتى (يەنى پۈتۈن ئىنسانلارنى بىر دىندا قىلاتتى). لېكىن اللّٰه سىلەرگە بەرگەن شەرىئەتلەر بارىسىدا سىلەرنى سىناش ئۈچۈن (كۆپ ئۈممەت قىلىپ ئايرىدى). ياخشى ئىشلارغا ئالدىراڭلار. ھەممىڭلار اللّٰه نىڭ دەرگاھىغا قايتىسىلەر﴾[1].

﴿**قەيەردە بولماڭلار، (قىيامەت كۈنى) اللّٰه ھەممىڭلارنى (ھېساب ئۈچۈن) يىغىدۇ، اللّٰه ھەقىقەتەن ھەممە نەرسىگە قادىردۇر**﴾ يەنى ئۇ سۆڭەك ۋە جەسەتلىرىڭلار پارچە ـ پارچە بولۇپ كەتسىمۇ سىلەرنى زېمىندىن يىغىۋېلىشقا قادىردۇر.

* * * * * * *

وَمِنْ حَيْثُ خَرَجْتَ فَوَلِّ وَجْهَكَ شَطْرَ الْمَسْجِدِ الْحَرَامِ ۖ وَإِنَّهُ لَلْحَقُّ مِن رَّبِّكَ ۗ وَمَا اللَّهُ بِغَافِلٍ عَمَّا تَعْمَلُونَ ﴿١٤٩﴾ وَمِنْ حَيْثُ خَرَجْتَ فَوَلِّ وَجْهَكَ شَطْرَ الْمَسْجِدِ الْحَرَامِ ۚ وَحَيْثُ مَا كُنتُمْ فَوَلُّوا وُجُوهَكُمْ شَطْرَهُ لِئَلَّا يَكُونَ لِلنَّاسِ عَلَيْكُمْ حُجَّةٌ إِلَّا الَّذِينَ ظَلَمُوا مِنْهُمْ فَلَا تَخْشَوْهُمْ وَاخْشَوْنِي وَلِأُتِمَّ نِعْمَتِي عَلَيْكُمْ وَلَعَلَّكُمْ تَهْتَدُونَ ﴿١٥٠﴾

---

[1] ـ سۈرە مائىدە 48- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

*(قەيەردىن سەپەرگە چىقمىغىن، نامىزىڭدا) يۈزۈڭنى مەسجىدى ھەرام (يەنى كەبە) تەرەپكە قىلغىن؛ بۇ، ھەقىقەتەن، پەرۋەردىگارىڭ تەرىپىدىن كەلگەن ھەقىقەتتۇر، اللّٰه سىلەرنىڭ قىلمىشىڭلاردىن غاپىل ئەمەستۇر﴿149﴾. كىشىلەر (يەنى يەھۇدىيلار ۋە مۇشرىكلار) گە سىلەرگە قارشى دەلىل ـ ئىسپات بولماسلىقى ئۈچۈن، (ئى مۇھەممەد!سەپەر قىلىشقا) قەيەردىن چىقمىغىن، (نامىزىڭدا) يۈزۈڭنى مەسجىدى ھەرام تەرەپكە قىلغىن. (ئى مۆمىنلەر!) سىلەرمۇ قەيەردە بولماڭلار، (نامىزىڭلاردا) يۈزۈڭلارنى مەسجىدى ھەرام تەرەپكە قىلىڭلار. پەقەت ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى زۇلۇم قىلغۇچىلارلا (قىبلىنىڭ ئۆزگەرگەنلىكىنى سىلەرگە قارشى دەلىل قىلىۋالىدۇ)، ئۇلار (يەنى زالىملار) دىن قورقماڭلار، (مېنىڭ ئەمرىمنى تۇتۇش بىلەن) مەندىن قورقۇڭلار. (قىبلىنى ئۆزگەرتىشكە ئەمر قىلىشىم) سىلەرگە بەرگەن نېمىتىمنى كامالەتكە يەتكۈزۈشۈم ئۈچۈن ۋە توغرا يولدا بولۇشۇڭلار ئۈچۈندۇر﴿150﴾.*

## قىبلىنىڭ ئۆزگەرتىلگەنلىكى ھەققىدىكى سۆزنىڭ ئۈچ قېتىم تەكرارلانغانلىقىنىڭ سەۋەبى توغرىسىدا

بۇ زېمىننىڭ ھەممە تەرىپىدىن ھەرەم مەسچىتىگە يۈزلەنگەندە اللّٰه تائالانىڭ ئۈچىنچى قېتىملىق بۇيرۇقى بولۇپ (بۇ بۇيرۇقنىڭ كۆپ تەكرارلىغانلىقىنىڭ سەۋەبى) باشتىن ئاخىر باغلىنىشلىق بولغانلىقى ئۈچۈندۇر. اللّٰه تائالا بىرىنچى قېتىمدا مۇنداق دەيدۇ: ﴿بىز سېنىڭ (كەبە قىبلەڭ بولۇشىنى تىلەپ) قايتا ـ قايتا ئاسمانغا قارىغانلىقىڭنى كۆرۈپ تۇرۇۋاتىمىز. سېنى چوقۇم سەن ياقتۇرىدىغان قىبلىگە يۈزلەندۈرىمىز. (نامازدا) يۈزۈڭنى مەسجىدى ھەرام تەرەپكە قىلغىن. (ئى مۆمىنلەر!) قەيەردە بولماڭلار (نامازدا) يۈزۈڭلارنى مەسجىدى ھەرام تەرەپكە قىلىڭلار. ھەقىقەتەن كىتاب بېرىلگەنلەر (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) بۇنىڭ (يەنى قىبلىنىڭ كەبىگە ئۆزگەرتىلىشىنىڭ) پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن كەلگەن ھەقىقەت ئىكەنلىكىنى، چوقۇم بىلىدۇ، اللّٰه ئۇلارنىڭ قىلمىشىدىن غاپىل ئەمەس﴾[1] اللّٰه تائالا بۇ ئورۇندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەلەپلىرىنى ئىجابەت قىلغانلىقىدىن ۋە ئۇنى ياخشى كۆرىدىغان ۋە رازى بولىدىغان قىبلىگە قاراپ ناماز ئوقۇشقا بۇيرۇغانلىقىدىن خەۋەر بەردى.

ئىككىنچى قېتىم قىبلىگە يۈزلەنتۈرۈشكە بۇيرۇپ مۇنداق دېدى: ﴿(قەيەردىن سەپەرگە چىقمىغىن، نامىزىڭدا) يۈزۈڭنى مەسجىدى ھەرام (يەنى كەبە) تەرەپكە قىلغىن؛ بۇ، ھەقىقەتەن، پەرۋەردىگارىڭ تەرىپىدىن كەلگەن ھەقىقەتتۇر، اللّٰه سىلەرنىڭ قىلمىشىڭلاردىن غاپىل ئەمەستۇر﴾ اللّٰه تائالا بۇ ئورۇندا ئۇنىڭ (يەنى قىبلىنىڭ كەبە بولۇشىنىڭ) اللّٰه تائالا تەرىپىدىن كەلگەن بىر ھەقىقەت بولۇپ، بۇنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئارزۇسىغا ئۇيغۇن ئىكەنلىكىنى ھەم بۇنىڭ اللّٰه تائالا ياخشى كۆرىدىغان ۋە رازى بولىدىغان بىر ھەقىقەت ئىكەنلىكىنى بايان قىلدى.

ئۈچىنچى بۇيرۇقتا اللّٰه تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يەھۇدىيلارنىڭ قىبلىلىرىگە يۈزلەنتۈرۈشى بىلەن (بىزنىڭ دىنىمىزغا ئىشەنمەيدۇ، قىبلىمىزغا يۈزلەنتۈرىدۇ)، دەپ پاكىت كەلتۈرۈپ قارشىلاشقان كىشىلەرنىڭ كەلتۈرگەن پاكىتىنى بەربات قىلىش ئۈچۈندۇر. يەھۇدىيلار ئۆزلىرىنىڭ كىتابىدا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ قىبلىسى بولغان كەبىگە يات ئارىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يۈزلەنتۈرىدىغانلىقىنى بىلەتتى. شۇنىڭدەك (يەنى يەھۇدىيلارنىڭ پەيغەمبەر

---

[1] سۈرە بەقەرە 144 ـ ئايەت.

ئەلەيهىسسالامنىڭ قارشىسىغا كەلتۈرگەن پاكىت ئىسپاتلىرى بەرباد بولغاندەك) پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام يەھۇدىيلارنىڭ قىبلىسىدىن ئەڭ ھۆرمەتلىك بولغان ئىبراھىم ئەلەيهىسسالامنىڭ قىبلىسىگە يۈزكەلتۈرگەن ئىدى. ئەرەب مۇشرىكلىرىنىڭ (مۇھەممەد مەن ئىبراھىم ئەلەيهىسسالامنىڭ دىنىدا دەيدۇ، لېكىن ئۇنىڭ قىبلىسىگە قاراپ ناماز ئوقۇمايدۇ دەپ پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ قارشىسىغا كەلتۈرگەن) پاكىت - ئىسپاتلىرى بەرباد بولدى. ئۇ مۇشرىكلەر كەبىنى ئۇلۇغلايتتى. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ ئۇنىڭغا يۈزكەلتۈرگەنلىكى ئۇلارنى ھەيران قالدۇردى.

## قىبلىنىڭ ئۆزگىرىشىنىڭ ھېكمىتى توغرىسىدا

﴿**كىشىلەر (يەنى يەھۇدىيلار ۋە مۇشرىكلار) گە سىلەرگە قارشى دەلىل - ئىسپات بولماسلىقى ئۈچۈن**﴾ يەنى ئەھلى كىتاب كەبىگە يۈزكەلتۈرۈش بۇ ئۈممەتنىڭ بىر سۈپىتى ئىكەنلىكىنى بىلىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ ئۈممىتى ئۆزىنىڭ بۇ سۈپىتىنى يوقىتىۋەتكەن بولسا ئەھلى كىتاب مۇسۇلمانلارنىڭ قارشىسىغا پاكىت كەلتۈرىشى مۇمكىن. (ئەھلى كىتابنىڭ) بەيتۇلمۇقەددەسكە يۈزكەلتۈرۈشتە مۇسۇلمانلارنىڭ ئۇلارغا قوشۇلۇپ قالغانلىقىغا (مۇسۇلمانلارغا قارشى) پاكىت كەلتۈرمەسلىكى ئۈچۈن (الله تائالا بەيتۇلمۇقەددەستىن كەبىگە يۈزكەلتۈرۈشكە بۇيرۇدى.

﴿**پەقەت ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى زۇلۇم قىلغۇچىلارلا (قىبلىنىڭ ئۆزگەرگەنلىكىنى سىلەرگە قارشى دەلىل قىلىۋالىدۇ)**﴾ يەنى قۇرەيش مۇشرىكلىرىنىڭ بەزىسى ئورۇنسىز پاكىتلارنى كەلتۈرۈپ، بۇ كىشى (يەنى پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام) ئۆزىنى ئىبراھىم ئەلەيهىسسالامنىڭ دىنىدا دەپ گۇمان قىلىدۇ، ئەگەر ئۇنىڭ بەيتۇلمۇقەددەس تەرەپكە يۈزكەلتۈرگەنلىكى ئىبراھىم ئەلەيهىسسالامنىڭ دىنىدا بولغان بولسا، مۇھەممەد ئۇنىڭدىن يانمايتتى دەيدۇ. بۇنىڭغا بېرىلىدىغان جاۋاب: الله تائالا ئۇنىڭغا بىرىنچى قېتىم ھېكمەت ئۈچۈن بەيتۇلمۇقەددەسكە يۈزكەلتۈرۈشنى تاللىدى. مۇھەممەد ئەلەيهىسسالام بۇ ئىشتا پەرۋەردىگارىغا بويسۇندى. ئاندىن ئۇنى ئىبراھىم ئەلەيهىسسالامنىڭ قىبلىسى بولغان كەبىگە يۈزكەلتۈرۈشكە بۇيرۇدى. ئۇ يەنە الله تائالانىڭ بۇيرۇقىغا بويسۇندى. ئۇ ھەر قانداق ئەھۋالدا الله تائالاغا بويسۇنغۇچىدۇر. ئۇ الله تائالانىڭ بۇيرۇقىدىن قىلچىمۇ باش تارتقىنى يوق. ئۇنىڭ ئۈممىتىمۇ ھەم شۇنداق.

﴿**ئۇلار (يەنى زالىملار) دىن قورقماڭلار، (مېنىڭ ئەمرىمنى تۇتۇش بىلەن) مەندىن قورقۇڭلار**﴾ يەنى سىلەر زالىملارنىڭ (يەنى مۇشرىكلارنىڭ) كەلتۈرگەن گۇمانلىرىدىن قورقۇپ قالماڭلار سىلەر مەندىنلا قورقۇڭلار، چۈنكى، الله تائالا ئۇلارنىڭمۇ قورقۇشىغا لايىق زاتتۇر.

﴿**(قىبلىنى ئۆزگەرتىشكە ئەمر قىلىشىم) سىلەرگە بەرگەن نېمىتىمنى كامالەتكە يەتكۈزۈشۈم ئۈچۈن**﴾ يەنى (قىبلىنى كەبىگە ئۆزگەرتىشىم) سىلەرگە بەلگىلەنگەن شەرىئەت ھەممە تەرەپتىن تولۇقلانسۇن، كەبىگە يۈزكەلتۈرۈشنىڭ يولغا قويۇلىشى بىلەن سىلەرگە بەرگەن نېمىتىمنىڭ تولۇقلىنىشى ئۈچۈندۇر.

﴿**ۋە توغرا يولدا بولۇشۇڭلار ئۈچۈندۇر**﴾ يەنى باشقا ئۈممەتلەرنى باشلىمىغان نەرسىگە (كەبىگە) سىلەرنى باشلاپ سىلەرنى ئۇنىڭغا خاس قىلدىم. شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ ئۈممەت ھەممە ئۈممەتلەرنىڭ ئەڭ ياخشىسىدۇر.

* * * * * * *

كَمَآ أَرۡسَلۡنَا فِيكُمۡ رَسُولاً مِّنكُمۡ يَتۡلُواْ عَلَيۡكُمۡ ءَايَٰتِنَا وَيُزَكِّيكُمۡ وَيُعَلِّمُكُمُ ٱلۡكِتَٰبَ وَٱلۡحِكۡمَةَ وَيُعَلِّمُكُم مَّا لَمۡ تَكُونُواْ تَعۡلَمُونَ ﴿١٥١﴾ فَٱذۡكُرُونِيٓ أَذۡكُرۡكُمۡ وَٱشۡكُرُواْ لِي وَلَا تَكۡفُرُونِ ﴿١٥٢﴾

*شۇنىڭدەك (يەنى سىلەرگە بەرگەن نېمىتىمنى كامالەتكە يەتكۈزگىنىمدەك) ئۆز ئىچىڭلاردىن سىلەرگە بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزنى تىلاۋەت قىلىپ بېرىدىغان، سىلەرنى (مۇشرىكلىك ۋە گۇناھدىن) پاك قىلىدىغان، سىلەرگە كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) ۋە ھېكمەتنى (يەنى دىنىي ئەھكاملارنى) ئۆگىتىدىغان، سىلەرگە بىلمىگەنلىرىڭلارنى بىلدۈرىدىغان بىر پەيغەمبەر ئەۋەتتۇق﴿151﴾. مېنى (تائەت ـ ئىبادەت بىلەن) ياد ئېتىڭلار، (مېنى ياد ئەتسەڭلار) مەنمۇ سىلەرنى (ساۋاب بېرىش بىلەن، مەغپىرەت قىلىش بىلەن) ياد ئېتىمەن. ماڭا شۈكۈر قىلىڭلار، ناشۈكۈرلۈك قىلماڭلار﴿152﴾.*

## مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەر بولۇپ كەلگەنلىكىنىڭ ﷲ تائالاغا شۈكرى ئېيتىشنى ۋاجىب قىلىدىغان كاتتا بىر نېمەت ئىكەنلىكى توغرىسىدا

ﷲ تائالا بۇ ئايەتتە مۆمىن بەندىلىرىگە، ئۇلارغا ﷲ تائالانىڭ ئايەتلىرىنى ئوقۇپ قىلىپ چۈشەندۈرىدىغان، ئۇلارنى ناچار ئەخلاق، يامان نىيەت ۋە ئىسلام كېلىشتىن بۇرۇنقى زامانىنىڭ قىلىقلىرىدىن پاكىزلايدىغان، ئۇلارنى ئازغۇنلۇقلاردىن توغرا يولغا باشلايدىغان، ئۇلارغا قۇرئان ـ ھەدىسنى ۋە ئۆز ۋاقتىدا ئۇلار بىلمىگەن نۇرغۇن نەرسىنى بىلدۈرىدىغان پەيغەمبەرنى ئۇلارغا ئەۋەتىشى ئارقىلىق ئۇلارغا قىلغان نېمەتلىرىنى ئەسلىتىدۇ. مۆمىنلەر ئىسلام كېلىشتىن بۇرۇن نادان ئىدى. ئاندىن ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بېرىلگەن ھىدايەتنىڭ شاراپىتى بىلەن ئەۋلىيا ۋە ئالىملىق ھالىتىگە يەتتى. ئاندىن ئۇلار ئەڭ بىلىملىك، ئەڭ ياخشى، ئەڭ سەمىمى ۋە ئەڭ راستچىل كىشىلەردىن بولدى.

ﷲ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ﷲ مۆمىنلەرگە ﷲ نىڭ ئايەتلىرىنى تىلاۋەت قىلىدىغان، ئۇلارنى (گۇناھلاردىن) پاك قىلىدىغان، ئۇلارغا كىتابنى ۋە ھېكمەتنى (يەنى قۇرئان بىلەن سۈننەتنى) ئۆگىتىدىغان، ئۆزلىرىدىن بولغان بىر پەيغەمبەر ئەۋەتىپ، ئۇلارغا چوڭ ئېھسان قىلدى؛ ھالبۇكى، ئۇلار بۇرۇن ئوچۇق گۇمراھلىقتا ئىدى﴾[1] ﷲ تائالا بۇ نېمەتنىڭ (پەيغەمبەر ئەۋەتىش ئارقىلىق بېرىلگەن نېمەتنىڭ) قەدرىنى بىلمىگەن كىشىگە كايىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿ﷲ نىڭ بەرگەن نېمىتىگە كۇفرىلىق قىلغان ۋە ئۆز قەۋمىنى (ئازدۇرۇش بىلەن) ھالاكەت مەۋقەسىگە چۈشۈرۈپ قويغانلارنى كۆرمىدىڭمۇ؟﴾[2] بۇ يەردە ئىبنى ئابباس مۇنداق دەيدۇ: (بۇ يەردىكى) ﷲ تائالانىڭ نېمىتى دېيىلگەندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

شۇڭا ﷲ تائالا مۆمىنلەرنى بۇ نېمەتنى تونۇپ يېتىشكە ۋە ئۇنىڭ ئۈچۈن ﷲ تائالاغا شۈكرى ئېيتىشقا رىغبەتلەندۈرۈپ مۇنداق دەيدۇ: **﴿مېنى (تائەت ـ ئىبادەت بىلەن) ياد ئېتىڭلار، (مېنى ياد ئەتسەڭلار) مەنمۇ سىلەرنى (ساۋاب بېرىش بىلەن، مەغپىرەت قىلىش بىلەن) ياد ئېتىمەن. ماڭا شۈكۈر قىلىڭلار، ناشۈكۈرلۈك قىلماڭلار﴾** بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ھەسەنبەسرى: سىلەر مېنى مەن

---

[1] سۇرە ئال ئىمران 164- ئايەت.
[2] سۇرە ئىبراھىم 28- ئايەت.

سىلەرگە پەرز قىلغان نەرسىنى بىجاكەلتۈرۈش ئارقىلىق ئەسلەڭلەر. مەن سىلەرنى سىلەرگە ۋەدە بەرگەن نەرسىلەرنى بېرىش ئارقىلىق ئەسلەيمەن، دېگەنلىك بولىدۇ دېدى.

ھەدىسى قۇددىسىدا الله تائالانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى بايان قىلىندى: «كىمكى مېنى كۆڭلىدە ياد ئەتسە مەنمۇ ئۇنى كۆڭلۈمدە ياد ئېتىمەن. مېنى بىر تۈركۈم كىشىلەرنىڭ ئىچىدە تۇرۇپ زىكىر قىلسا، مەن ئۇنى ئۇلاردىن ياخشىراق كىشىلەرنىڭ ئىچىدە زىكرى قىلىمەن».

ئىمام ئەھمەد، ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ئى ئادەمنىڭ بالىسى، سەن مېنى كۆڭلۈڭدە ياد ئەتسەڭ مەنمۇ سېنى كۆڭلۈمدە ياد ئېتىمەن، سەن مېنى كىشىلەرنىڭ ئىچىدە زىكرى قىلساڭ مەنمۇ سېنى بىر تۈركۈم پەرىشتىلەرنىڭ ئىچىدە زىكىر قىلىمەن، ياكى ئۇنىڭدىن ياخشىراق كىشىلەرنىڭ (پەرىشتىلەرنىڭ) ئىچىدە زىكىر قىلىمەن. سەن ماڭا بىر غېرىچ يېقىنلاشساڭ، مەن ساڭا بىر گەز يېقىنلىشىمەن. سەن ماڭا بىر گەز يېقىنلاشساڭ، مەن ساڭا بىر غۇلاچ يېقىنلىشىمەن، سەن مېنىڭ (يېنىمغا) ماڭغان ھالەتتە كەلسەڭ، مەن سېنىڭ (يېنىڭغا) يۈگۈرگەن ھالەتتە بارىمەن[1]».

﴿ماڭا شۈكۈر قىلىڭلار، ناشۈكۈرلۈك قىلماڭلار﴾ يەنى الله تائالا ئۆزىگە شۈكرى ئېيتىشقا بۇيرۇدى. ئۇنىڭغا شۈكرى ئېيتقان (كىشىگە) تېخىمۇ ياخشىلىق قىلىدىغانلىقىغا ۋەدە قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۆز ۋاقتىدا پەرۋەردىگارىڭلار: «نېمىتىمگە شۈكۈر قىلساڭلار، (ئۇنى) تېخىمۇ زىيادە قىلىمەن، ئەگەر (كۇفرانى نېمەت) قىلساڭلار، مېنىڭ ئازابىم، ئەلۋەتتە، بەكمۇ قاتتىق بولىدۇ» دەپ جاكارلىدى﴾[2].

ئىمام ئەھمەد، ئەبۇرىجا ئەتارىدىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئىمران ئىبنى ھۇسەين بىزنىڭ يېنىمىزغا ئۇنىڭ بۇرۇن كىيگەنلىكىنى بىز كۆرۈپ باقمىغان يېپەك ئارىلاش يۇڭدىن تىكىلگەن بىر كىيىمنى كىيىپ چىقىپ مۇنداق دېدى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن ئىدى: «الله تائالا بىر كىشىگە نېمەت ئاتا قىلسا، شۇ نېمىتىنىڭ ئەسىرىنى بەندىسىدە كۆرۈشنى ياخشى كۆرىدۇ».

* * * * * * *

يَـٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُوا۟ ٱسْتَعِينُوا۟ بِٱلصَّبْرِ وَٱلصَّلَوٰةِ ۚ إِنَّ ٱللَّهَ مَعَ ٱلصَّـٰبِرِينَ ﴿١٥٣﴾ وَلَا تَقُولُوا۟ لِمَن يُقْتَلُ فِى سَبِيلِ ٱللَّهِ أَمْوَٰتٌۢ ۚ بَلْ أَحْيَآءٌ وَلَـٰكِن لَّا تَشْعُرُونَ ﴿١٥٤﴾

***ئى مۆمىنلەر! سەۋر ئارقىلىق ۋە ناماز ئارقىلىق ياردەم تىلەڭلار. الله ھەقىقەتەن سەۋر قىلغۇچىلار بىلەن بىللىدۇر﴿153﴾. الله نىڭ يولىدا ئۆلتۈرۈلگەنلەرنى (يەنى شېھىتلەرنى) ئۆلۈك دېمەڭلار، بەلكى ئۇلار تىرىكتۇر، لېكىن سىلەر بۇنى سەزمەيسىلەر﴿154﴾.***

## سەۋر قىلىش ۋە ناماز ئوقۇشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

---

[1] بۇ ھەدىستىن ھەرگىزمۇ "الله تائالا بىزگە ئوخشاش يۈگۈرىدىكەن" دېگەن چۈشەنچە پەيدا بولۇپ قالسا بولمايدۇ، چۈنكى، الله تائالانىڭ ھەممە ھەرىكەتلىرى ئۆزىگە لايىق رەۋىشتە بولىدۇ.

[2] سۈرە ئىبراھىم 7- ئايەت.

اللە تائالا (بەرگەن نېمەتلىرىگە) شۈكرى ئېيتىشقا بۇيرۇپ بولغاندىن كېيىن سەۋرنى بايان قىلىپ سەۋر ۋە ناماز بىلەن ياردەم تىلەشكە بۇيرۇدى. چۈنكى، بەندە نېمەتنىڭ ئىچىدە ياشايدۇ، ئۇنىڭغا شۈكرى قىلىدۇ، ياكى جاپا ـ مۇشەققەتنىڭ ئىچىدە ياشايدۇ، ئۇنىڭغا سەۋرى قىلىدۇ. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «مۆمىنىنىڭ ئىشى كىشىنى تولىمۇ ئەجەبلەندۈرىدۇ، اللە تائالا ئۇنىڭغا قانداق بىر ئىش بىلەن ھۆكۈم قىلسا، ئۇ، مۆمىن ئۈچۈن ياخشىلىق ھېسابلىنىدۇ. ئۇنىڭغا خۇشاللىق كەلسە، شۈكرى ئېيتىدۇ، بۇ ئۇنىڭ ئۈچۈن ياخشىدۇر. ئۇنىڭغا بىر يامانلىق يېتىپ قالسا سەۋر قىلىدۇ، (سەۋرى قىلغانلىقى) ئۇنىڭ ئۈچۈن ياخشىدۇر».

اللە تائالا كەلگەن مۇسىبەتلەنى كۆتۈرۈشكە ئەڭ ياخشى ياردەمچى بولىدىغان نەرسە سەۋر بىلەن ناماز ئىكەنلىكىنى ئۆزىنىڭ: ﴿**سەۋر قىلىش، ناماز ئوقۇش ئارقىلىق (اللە دىن) ياردەم تىلەڭلار. ناماز اللە دىن قورققۇچىلار (يەنى كەمتەرلىك بىلەن اللە غا بويسۇنغۇچىلار) دىن باشقىلارغا ھەقىقەتەن مۇشەققەتلىك ئىشتۇر**﴾ دېگەن ئايىتىدە بايان قىلدى. سەۋرى بىر نەچچە خىل بولىدۇ؛

بىرىنچىسى؛ ھارام ۋە گۇناھ ئىشلارنى قىلماسلىق يولىدا كەلگەن جاپا ـ مۇشەققەتلەرگە سەۋر قىلىشتۇر[1].

ئىككىنچى؛ ئەمەل ـ ئىبادەت قىلىشنىڭ يولىدا چەككەن جاپا ـ مۇشەققەتلەرگە سەۋر قىلىشتۇر، بۇ سەۋرنىڭ ساۋابى يۇقىرى بولىدۇ.

ئۈچىنچىسى؛ كەلگەن بالايى ـ قازالارغا سەۋر قىلىشتۇر، بۇ خۇددى كەمچىلىكلەردىن مەغپىرەت تىلىگەنگە ئوخشاش ۋاجىبتۇر.

بۇ ھەقتە ئابدۇراھمان ئىبنى ئەسلەم مۇنداق دەيدۇ: سەۋرى ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ؛ بىرىنچىسى: اللە تائالا ياخشى كۆرگەن نەرسىنىڭ يولىدا (ئەمەل ـ ئىبادەتنىڭ يولىدا) ئۇ ئېغىر كەلسىمۇ سەۋرى قىلىش. ئىككىنچىسى: اللە تائالا يامان كۆرگەن نەرسىنىڭ يولىدا (يامان ئىشلارنى تاشلاش ئۈچۈن چەككەن جاپا ـ مۇشەققەتلەر) دە ئۇ يامان ئىشلارنى قىلىشقا كۆڭۈل تارتسىمۇ ئۇنىڭغا سەۋرى قىلىش. ئەگەر بىر كىشى مۇشۇنداق قىلالىسا ـ اللە تائالا خالىسا ـ ئۇ سەۋرى قىلغۇچىلارنىڭ قاتارىدىن بولالايدۇ.

## شېھىتلارنىڭ ھايات ئىكەنلىكى توغرىسىدا

﴿**اللە نىڭ يولىدا ئۆلتۈرۈلگەنلەرنى (يەنى شېھىتلەرنى) ئۆلۈك دېمەڭلار، بەلكى ئۇلار تىرىكتۇر**﴾ يەنى اللە تائالا شېھىتلەر ئۆلگەندىن كېيىن قىيامەتكىچە بولغان ئارىلىقتا (اللە تائالا تەرىپىدىن) رىزىق بېرىلىپ تىرىك ياشايدۇ دەپ خەۋەر بەردى.

بۇ ھەقتە ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «جەزمەن شېھىتلارنىڭ جانلىرى جەننەتنىڭ ئىچىدە خالىغان يەرگە ئۇچۇپ يۈرىدىغان يېشىل قۇشنىڭ پوكانلىرىدا بولىدۇ. ئۇ قۇش ئەرشىنىڭ ئاستىدىكى ئېسىپ قويۇلغان پانۇس چىراغلارغا كېلىپ قونىدۇ. ئۇلارغا سېنىڭ پەرۋەردىگارىڭ نەزەر تاشلاپ: سىلەر قانداق نەرسە تەلەپ قىلىسىلەر؟ دەپ سورايدۇ. ئۇلار: ئى پەرۋەردىگارىمىز! سەن، سېنىڭ مەخلۇقاتلىرىڭنىڭ ئىچىدىن ھېچكىمگە بەرمىگەن نەرسىنى

[1] مەسىلەن بىر كىشى تاماكا چېكىشكە ياكى ھاراق ئىچىشكە ئادەتلىنىپ قالغان بولسا، ئۇ ئادەتلىنىپ قالغان ئىشنى تاشلاش ئۈچۈن چەككەن قىيىنچىلىقلارغا سەۋر قىلىش.

بىزگە بەرگەن تۇرساڭ (يەنە) نېمە تەلەپ قىلارمىز، دەپ جاۋاب بېرىدۇ. (اللہ تائالا)بۇ سوئالنى ئۇلارغا قايتا قويىدۇ. ئۇلار (اللہ تائالادىن) بىر نەرسە سورىمىسا (اللہ تائالا) نىڭ ئۇلارنى قويۇۋەتمەيدىغانلىقىغا كۆزى يېتىپ، ئۇلار شېھىتلىقنىڭ ساۋابىنىڭ يۇقىرىلىقىنى كۆرگەنلىكى ئۈچۈن (اللہ تائالادىن) بىزنى دۇنياغا قايتۇرساڭ، بىز سېنىڭ يولىڭدا (كاپىرلار بىلەن) ئۇرۇش قىلساق يەنە قايتا ئۆلتۈرۈلسەك دەپ سورايدۇ. ئاندىن اللہ تائالا (ئۇلارغا): مەن ئۇلارنىڭ (يەنى شېھىتلارنىڭ) دۇنياغا قايتماسلىقىنى پۈتۈۋەتكەن ئىدىم دەپ جاۋاب بېرىدۇ».

ئىمام ئەھمەد، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «مۆمىنىنىڭ روھى، ئۇنى اللہ تائالا قەبرىدىن (ھەممە ئۆلۈكلەرنى) قوزغايدىغان كۈنى، ئۆزىنىڭ جەسىدىگە قايتۇرغىچە جەننەتنىڭ دەرەخلىرىگە قونۇپ يۈرىدىغان بىر ئۇچار قۇشتۇر[1] ».

* * * * * * *

وَلَنَبْلُوَنَّكُم بِشَيْءٍ مِّنَ ٱلْخَوْفِ وَٱلْجُوعِ وَنَقْصٍ مِّنَ ٱلْأَمْوَٰلِ وَٱلْأَنفُسِ وَٱلثَّمَرَٰتِ ۗ وَبَشِّرِ ٱلصَّٰبِرِينَ ﴿١٥٥﴾ ٱلَّذِينَ إِذَآ أَصَٰبَتْهُم مُّصِيبَةٌ قَالُوٓا۟ إِنَّا لِلَّهِ وَإِنَّآ إِلَيْهِ رَٰجِعُونَ ﴿١٥٦﴾ أُو۟لَٰٓئِكَ عَلَيْهِمْ صَلَوَٰتٌ مِّن رَّبِّهِمْ وَرَحْمَةٌ ۖ وَأُو۟لَٰٓئِكَ هُمُ ٱلْمُهْتَدُونَ ﴿١٥٧﴾

*بىز سىلەرنى بىرئاز قورقۇنچ بىلەن، بىرئاز قەھەتچىلىك بىلەن ۋە ماللىرىڭلارغا، جانلىرىڭلارغا، باللىرىڭلارغا، زىرائەتلىرىڭلارغا يېتىدىغان زىيان بىلەن چوقۇم سىنايمىز. (بېشىغا كەلگەن مۇسىبەت، زىيان ـ زەخمەتلەرگە) سەۋرقىلغۇچىلارغا (جەننەت بىلەن) خۇش خەۋەر بەرگىن﴿155﴾. ئۇلارغا بىرەر مۇسىبەت كەلگەن چاغدا، ئۇلار: «بىز ئەلۋەتتە اللہ نىڭ ئىگىدارچىلىقىدىمىز (يەنى اللہ نىڭ بەندىلىرىمىز )، چوقۇم اللہ نىڭ دەرگاھىغا قايتىمىز» دەيدۇ﴿156﴾. ئەنە شۇلار پەرۋەردىگارىنىڭ مەغپىرىتى ۋە رەھمىتىگە ئېرىشكۈچىلەردۇر، ئەنە شۇلار ھىدايەت تاپقۇچىلاردۇر﴿157﴾.*

## مۆمىن سىناقتا دۇچ كېلىپ سەۋر قىلىش ئارقىلىق ساۋابقا ئېرىشىدۇ

اللہ تائالا بۇ ئايەتتە ئۆزىنىڭ بەندىلىرىنى سىنايدىغانلىقىدىن خەۋەر بەردى. اللہ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿بىز سىلەرنى ئەلۋەتتە (جىھادقا ئەمر قىلىش ۋە مۇشەققەتلىك ئىشلارغا تەكلىپ قىلىش بىلەن) سىنايمىز، تاكى سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردىن (اللہ نىڭ يولىدا) جىھاد قىلغۇچىلارنى ۋە (جىھادنىڭ مۇشەققەتلىرىگە) چىداشلىق بەرگۈچىلەرنى بىلگەنگە، سىرلىرىڭلاردىن ۋاقىپ بولغانغا قەدەر﴾[2].

اللہ تائالا بىر قېتىم خۇشاللىق يەتكۈزۈش، بىر قېتىم قورقۇنچ ۋە ئاچارچىلىق ئارقىلىق قىيىنچىلىق يەتكۈزۈش بىلەن سىنايدۇ، اللہ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿اللہ ئۇلارغا قىلمىشلىرى تۈپەيلىدىن ئاچلىقنىڭ ۋە قورقۇنچنىڭ ئەلەمىنى تېتىتتى﴾[3].

[1] بۇ ھەدىس پۈتۈن مۆمىنلەرنىڭ روھىنىڭ شۇنداق بولىدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.
[2] سۈرە مۇھەممەد 31 ـ ئايەت.
[3] سۈرە نەھل 112 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

﴿**بىز سىلەرنى بىرئاز قورقۇنچ بىلەن، بىرئاز قەھەتچىلىك بىلەن ۋە ماللىرىڭلارغا**﴾ يەنى ئۇنىڭ بەزىسىنى يوقىتىۋېتىش بىلەن ﴿**جانلىرىڭلارغا، باللىرىڭلارغا**﴾ يېقىنلىرى، ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرى ۋە دوست ـ بۇرادەرلىرىنىڭ ئۆلۈپ كېتىشى بىلەن ﴿**زىرائەتلىرىڭلارغا**﴾ يەنى باغلارنىڭ ۋە زىرائەتلەرنىڭ كىرىمىنى كېمەيتىۋېتىش بىلەن سىنايدۇ.

﴿**(بېشىغا كەلگەن مۇسىبەت، زىيان ـ زەخمەتلەرگە) سەۋرقىلغۇچىلارغا (جەننەت بىلەن) خۇش خەۋەر بەرگىن**﴾ ئاندىن الله تائالا ئۇزىنىڭ رەھمىتىگە ئېرىشكەن سەۋرى قىلغۇچىلارنىڭ قانداق كىشى ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئۇلارغا بىرەر مۇسىبەت كەلگەن چاغدا**﴾ يەنى ئۇلار ئۆزلىرىگە كەلگەن مۇسىبەتتىن ئۆزلىرىنىڭ ﴿«**بىز ئەلۋەتتە الله نىڭ ئىگىدارچىلىقىدىمىز (يەنى الله نىڭ بەندىلىرىمىز)، چوقۇم الله نىڭ دەرگاھىغا قايتىمىز**»﴾ دېگەن سۆزلىرى بىلەن تەسەللى تاپتى ۋە ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ الله تائالانىڭ ئىلكىدە ئىكەنلىكىنى، الله تائالا بەندىلىرىگە خالىغىنىنى ئىرادە قىلىدىغانلىقىنى، قىيامەت كۈنى الله تائالانىڭ ئالدىدا زەررە چاغلىق نەرسىمۇ بىكار كەتمەيدىغانلىقىنى بىلدى. بۇنىڭ سەۋەبى ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىنى الله تائالانىڭ بەندىسى ئىكەنلىكىنى ۋە قىيامەت كۈنى الله تائالانىڭ تەرىپىگە قايتىدىغانلىقىنى تونۇپ يەتكەنلىكىدىندۇر.

شۇڭا الله تائالا ئۇلارغا بەرگەن نېمىتىنى خەۋەر قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئەنە شۇلار پەرۋەردىگارىنىڭ مەغپىرىتى ۋە رەھمىتىگە ئېرىشكۈچىلەردۇر**﴾ يەنى بۇ الله تائالادىن ئۇلارغا بولغان رەھمەت ۋە مەدھىيەدۇر. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە سەئىد ئىبنى جۇبەير مۇنداق دەيدۇ: يەنى ئۇلار ئازابتىن خاتىرجەم بولغۇچىلاردۇر ﴿**ئەنە شۇلار ھىدايەت تاپقۇچىلاردۇر**﴾.

## مۇسىبەت يەتكەندە ﴿بىز ئەلۋەتتە الله نىڭ ئىگىدارچىلىقىدىمىز (يەنى الله نىڭ بەندىلىرىمىز)، چوقۇم الله نىڭ دەرگاھىغا قايتىمىز﴾ دېيىشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

مۇسىبەت كەلگەندە ﴿**بىز ئەلۋەتتە الله نىڭ ئىگىدارچىلىقىدىمىز (يەنى الله نىڭ بەندىلىرىمىز)، چوقۇم الله نىڭ دەرگاھىغا قايتىمىز**﴾[1] دېيىشنىڭ ساۋابى توغرۇلۇق نۇرغۇنلىغان ھەدىسلەر كەلدى. بۇ ھەدىسلەرنىڭ ئىچىدىن ئىمام ئەھمەد، ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلغان ھەدىستۇر.

بۇ ھەدىسلەرنىڭ ئىچىدە ئىمام ئەھمەدنىڭ ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلغان ھەدىسمۇ بار. بىر كۈنى ئەبۇسەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدىن قايتىپ كېلىپ (ماڭا): مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: «مۇسۇلمانلارنىڭ ئىچىدىن بىرسىگە مۇسىبەت يەتكەندە ﴿**بىز ئەلۋەتتە الله نىڭ ئىگىدارچىلىقىدىمىز (يەنى الله نىڭ بەندىلىرىمىز)، چوقۇم الله نىڭ دەرگاھىغا قايتىمىز**﴾ دەپ بولۇپ ئارقىدىن: "ئى الله! ماڭا كەلگەن مۇسىبەت ئۈچۈن ئەجىر ۋە ئۇنىڭ ئورنىغا ياخشىلىق ئاتا قىلغىن" دەپ تىلىسە، تىلىگىنى بېرىلىدۇ» دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم دەپ دېدى.

ئۇممۇسەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: مەن يولدىشىمدىن شۇ دۇئانى ياد ئېلىۋالدىم. يولدىشىم ۋاپات بولغاندا مەن: ﴿**بىز ئەلۋەتتە الله نىڭ ئىگىدارچىلىقىدىمىز (يەنى الله نىڭ بەندىلىرىمىز)، چوقۇم الله نىڭ دەرگاھىغا قايتىمىز**﴾ دەپ يەنە يۇقىرىدىكى دۇئانى ئوقۇدۇم. ئاندىن ماڭا ئەبۇسەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن ياخشى بىرسىنى بەرگىن، دەپ دۇئا قىلدىم. مەن كۆڭلۈمدە ماڭا

[1] يەنى "ئىننا لىللاھى ۋە ئىننا ئىلەيھى راجىئۇن" دېيىش.

نەدىمۇ ئەبۇسەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن ياخشىسى بولسۇن دېدىم، مېنىڭ ئىددىتىم توشقان كۈنلەرنىڭ بىرى مەن تېرە ئاشلاۋاتاتتىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنىڭ ئۆيۈمگە كىرىشكە ئىزنى سورىدى. مەن قولۇمدىكى تېرە ئاشلايدىغان دورىنى يۇيىۋېتىپ ئۇنىڭغا كىرىشكە رۇخسەت بەردىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىرگەندە، ئۇنىڭغا ئىچىگە قۇرۇق ئوت ـ چۆپ تىقىپ تىكىلگەن تېرە كۆرپىنى سېلىپ بەردىم. شۇنىڭ بىلەن ئۇ ئۇنىڭدا ئولتۇرۇپ، ماڭا توي قىلىش تەلىۋىنى قويدى. ئۇ سۆزىنى تۈگىتىپ بولغاندىن كېيىن، مەن ئۇنىڭغا: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەندە سىلىنىڭ تەلەپلىرىگە ياق دەيدىغان ھېچ بىر سەۋەب يوق. لېكىن مەن كۈندەشلىكى ناھايىتى يامان ئايال، سىلى مەندىن (ياقتۇرمايدىغان) ئىشتىن بىرنى كۆرۈپ قېلىپ الله تائالانىڭ مېنى ئۇنىڭ بىلەن ئازابلىشىدىن قورقىمەن. (يەنە كېلىپ) مەن قېرىپ قالدىم ۋە باللىرىممۇ كۆپ، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىزنىڭ قاتتىق كۈندەشلىكىڭىزنى الله تائالا سىزدىن يوقىتىۋېتىدۇ. سىزگە يەتكەن قېرىلىق ماڭىمۇ يەتتى. ئەمما سىز باللىرىم كۆپ دېسىڭىز سىزنىڭ باللىرىڭىز مېنىڭ باللىرىم» دېدى.

ئۇممۇسەلەمە يەنە مۇنداق دەيدۇ: مەن ئۆزەمنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا تاپشۇرۇپ ئۇنىڭ بىلەن توي قىلدىم. الله نىڭ پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ماڭا يولداش قىلىپ بېرىشى، مېنىڭ بۇرۇنقى يولدىشىم ئۆلۈپ كەتكەندىن كېيىن، ئۇنىڭدىنمۇ ياخشىسىنى بەرگەن نېمەتتۇر.

* * * * * * *

۞ إِنَّ ٱلصَّفَا وَٱلْمَرْوَةَ مِن شَعَآئِرِ ٱللَّهِ ۖ فَمَنْ حَجَّ ٱلْبَيْتَ أَوِ ٱعْتَمَرَ فَلَا جُنَاحَ عَلَيْهِ أَن يَطَّوَّفَ بِهِمَا ۚ وَمَن تَطَوَّعَ خَيْرًا فَإِنَّ ٱللَّهَ شَاكِرٌ عَلِيمٌ ﴿١٥٨﴾

***سەفا بىلەن مەرۋە ھەقىقەتەن الله نىڭ (دىنىنىڭ) ئالامەتلىرىدۇر. ھەج قىلغان ياكى ئۆمرە قىلغان ئادەم ئۇلارنىڭ ئارىسىدا سەئيى قىلسا ھېچ باك يوق. كىمكى ئۆز ئىختىيارى بىلەن بىرەر ياخشىلىق قىلىدىكەن (الله ئۇنىڭ مۇكاپاتىنى بېرىدۇ)، الله ئەلۋەتتە شۈكۈرنىڭ مۇكاپاتىنى بەرگۈچىدۇر، الله ھەممىنى بىلگۈچىدۇر***﴿158﴾.

## سەفا ۋە مەرۋە تېغىنىڭ ئارىلىقىدا تاۋاپ قىلسا گۇناھ يوق دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى توغرىسىدا

ئىمام ئەھمەد، ئۇرۋەدىن ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: (ئۇ ئۇرۋىگە) مۇنداق دەيدۇ: ئى سىڭلىمنىڭ ئوغلى! سەن الله تائالانىڭ ﴿**سەفا بىلەن مەرۋە ھەقىقەتەن الله نىڭ (دىنىنىڭ) ئالامەتلىرىدۇر. ھەج قىلغان ياكى ئۆمرە قىلغان ئادەم ئۇلارنىڭ ئارىسىدا سەئيى قىلسا ھېچ باك يوق**﴾ دېگەن سۆزى توغرىسىدا الله تائالا بىلەن قەسەمكى، ئۇ ئىككى تاغنى (يەنى سەفا ۋە مەۋىنى) تاۋاپ قىلمىغان كىشىگە ھېچقانداق گۇناھ يوق، دېدىڭمۇ؟ سەن بۇ سۆز بەك يامان دەپسەن. ئەگەر ئۇ ئىش سەن دېگەندەك بولىدىغان بولسا،«ئۇ ئىككىسىنى تاۋاپ قىلمىسىمۇ ھېچ باك يوق، دەپ كېلەتتى. لېكىن بۇ ئايەتتە ئەنسارىلار مۇسۇلمان بولۇشتىن بۇرۇن مۇشەللەل دېگەن يەردە ئىبادەت قىلىدىغان بۇتقا تەلبىيە ئېيتاتتى. ئۇ بۇتقا تەلبىيە ئېيتقان كىشى سەفا ۋە مەرۋىنى تاۋاپ قىلىشنى گۇناھ ھېسابلايتتى. (ئۇلار ئىسلامغا كىرگەندىن كېيىن) بۇ توغرۇلۇق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: «ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بىز ئىسلام دىنى كېلىشتىن بۇرۇن سەفا ۋە مەرۋىنى تاۋاپ قىلىشنى گۇناھ ھېسابلايتتۇق» دېگەندە. الله تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: ﴿سەفا بىلەن

**مەرۋە ھەققەتەن اللہ نىڭ (دىنىنىڭ) ئالامەتلىرىدۇر. ھەج قىلغان ياكى ئۆمرە قىلغان ئادەم ئۇلارنىڭ ئارىسىدا سەئيى قىلسا ھېچ باك يوق﴾.**

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: ئۇ ئىككىسىنى تاۋاپ قىلىشنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يولغا قويغان. ھەرقانداق كىشىنىڭ ئۇ ئىككىسىنى تاۋاپ قىلماسلىقى دۇرۇس ئەمەس.

يەنە بىر رىۋايەتتە زۆھرى مۇنداق دەيدۇ: مەن بۇ سۆزنى ئەبۇبەكرى ئىبنى ئابدۇراھمان ئىبنى ھارىس ئىبنى ھىشامغا سۆزلەپ بەردىم. ئاندىن ئەبۇبەكرى مۇنداق دېدى: بۇ مەن ئاڭلاپ باقمىغان ئىش ئىكەن. مەن كۆپلىگەن بىلىملىك كىشىلەرنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: ئائىشە يۇقىرىدا زىكىر قىلغان ئەنسارىلاردىن باشقا كىشىلەر: بىزنىڭ بۇ ئىككى تاشنىڭ (سەفا ۋە مەرۋىنىڭ) ئارىلىقىدا تاۋاپ قىلىشىمىز ئىسلام كېلىشتىن بۇرۇنقى زاماننىڭ ئىشلىرىدىن دەيدۇ. يەنە بىر بۆلۈك ئەنسارىلار: بىز كەبىنى تاۋاپ قىلىشقا بۇيرۇلدۇق، سەفا ۋە مەرۋىنىڭ ئارىلىقىنى تاۋاپ قىلىشقا بۇيرۇلمىدۇق، دېدى. ئاندىن اللہ تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: ﴿**سەفا بىلەن مەرۋە ھەققەتەن اللہ نىڭ (دىنىنىڭ) ئالامەتلىرىدۇر**﴾.

ئەبۇبەكرى، ئىبنى ئابدۇراھمان مۇنداق دەيدۇ: بۇ ئايەت يۇقىرىدا (سەفا ۋە مەرۋىنىڭ ئارىلىقىنى تاۋاپ قىلىش ئىسلام كېلىشتىن بۇرۇنقى زاماننىڭ ئىشلىرى) دېگەن كىشىلەر ھەققىدە چۈشكەن بولۇشى مۇمكىن. شەئبى مۇنداق دەيدۇ: ئىساف دېگەن بۇت سەفا تېغىدا ۋە نائىلە دېگەن بۇت مەرۋە تېغىدا ئىدى. (ئىسلام كېلىشتىن بۇرۇن) ھەج قىلىش ئۈچۈن مەككىگە كەلگەن كىشىلەر ئۇ ئىككى بۇتنى سىلايتتى. ئاندىن ئۇلار ئىسلام كەلگەندىن كېيىن ئۇ ئىككىسىنىڭ ئارىلىقىدا تاۋاپ قىلىشنى گۇناھ ھېسابلىدى. ئاندىن اللہ تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى.

## سەفا ۋە مەرۋىنىڭ ئارىلىقىدا سەئيى قىلىشنىڭ ھۆكمى ۋە ئۇنىڭ كېلىپ چىقىشى توغرىسىدا

ئىمام مۇسلىم، جابىرنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كەبىنى تاۋاپ قىلىپ بولۇپ، قارا تاش "ھەجەرىلئەسۋەد"نىڭ يېنىغا كېلىپ، ئۇنى سىلىدى. ياكى سۆيدى. ئاندىن سەفانىڭ ئىشىكىدىن. ﴿**ئىننەس سەفا ۋەلمەرۋەتە مىن شائائىرىللاھ**﴾ دېگەچ چىقىپ سەفا مەرۋىگە كەلدى، ئاندىن «اللہ تائالانىڭ باشلىغان يەردىن باشلايمەن» (يەنى اللہ تائالا سەفا تېغىنى بالدۇر كەلتۈردى مەنمۇ سەئيى قىلىشنى سەفا تېغىدىن باشلايمەن ) دېدى. يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلىدۇ: سىلەر اللہ تائالا باشلىغان يەر بىلەن سەئيى قىلىشقا باشلاڭلار.

ئىمام ئەھمەد، ھەبىبە بىنتى ئەبۇتەجرانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كىشىلەرنىڭ ئارىسىدا يۈگۈرۈڭلار! اللہ تائالا سىلەرگە يۈگۈرۈشنى يازدى، دېگەچ ئۇنىڭ ئىھرامى ئىككى تىزىغا يۆگىشىپ كەتكۈدەك دەرىجىدە قاتتىق يۈگۈرۈپ سەفا ۋە مەرۋىنىڭ ئارىلىقىنى تاۋاپ قىلغانلىقىنى كۆردۈم.

ئالىملار بۇ ھەدىس بىلەن سەفا ـ مەرۋىنىڭ ئارىلىقىدا سەئيى قىلىش ھەجنىڭ بىر پەرزى ئىكەنلىكىگە دەلىل كەلتۈردى. ئۇنى پەرز ئەمەس ۋاجىب دېگەنلەرمۇ بار. (ۋاجىب بولغاندا) ئۇنى قەستەن ياكى سەۋەنلىك بىلەن قىلمىسا، ئۇنى قان قىلىش بىلەن تولۇقلىغىلى بولىدۇ (يەنى ئۇنىڭغا بىر قوينى قان قىلىش ۋاجىب بولىدۇ). سەفا مەرۋىنىڭ ئارىلىقىدا سەئيى قىلىش مۇستەھەب دېگەن كۆز قاراشمۇ بار. بۇنىڭ ئىچىدىن توغرا دەپ قارالغانلار، ئۇ پەرز ياكى ۋاجىبتۇر دېگەن كۆز قاراشتۇر. چۈنكى، اللہ تائالا، سەفا ـ مەرۋىنىڭ ئارىلىقىدا سەئيى قىلىشنى ھەجنىڭ ئەھكاملىرىدىن (يەنى

ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاقتىدا يولغا قويۇلغان ئىشلارنىڭ قاتارىدىن) دەپ بايان قىلدى. بۇنىڭ ئەسلى كېلىپ چىقىشى ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ ھەدىسىدە سۆزلىنىپ ئۆتتى. (ھەدىستە كەلگەندەك بۇنىڭ كېلىپ چىقىشى) ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام (ھاجەر ۋە ئۇنىڭ ئوغلى ئىسمائىلنى) بىرمۇ ئىنسان يوق يەر مەككىدە قالدۇرۇپ قويۇپ كەتكەن چاغدا ئۇ ئىككىسىنىڭ سۈيى ۋە ئوزۇقلۇقى تۈگەپ كەتكەنلىكى ئۈچۈن ئۇ بالىسىغا سۇ ئىزدەپ سەفا ۋە مەرۋىنىڭ ئارىلىقىدا يۈگۈرگەنلىكى سەۋەبىدىن كېلىپ چىققان. ئۇ ئىككىسىنىڭ ئوزۇقلۇقى تۈگىگەن ئىدى. ھاجەر ئانىمىز بالىسىدىن ئەنسىرەپ (يەنى ئۇنىڭ ئاچلىقتىن ياكى ئۇسسۇزلۇقتىن ئۆلۈپ كېتىشىدىن قورقۇپ) الله تائالادىن ياردەم تىلەشكە باشلىدى. ئۇ سەفا ـ مەرۋىنىڭ ئارىلىقىدىكى دۆڭ يەردە الله تائالاغا يېلىنغان ئۇنىڭدىن قورققان ۋە ئۇنى ياد ئەتكەن ھالەتتە، الله تائالا ئۇنىڭ غېمىنى كۆتۈرىۋەتكىچە ۋە ئۇنىڭغا ئۇسسۇزلۇقنى باسىدىغان ۋە كېسەللەرگە شىپا بولىدىغان زەمزەم بۇلىقىنى چىقىرىپ بەرگۈچە سەفا بىلەن مەرۋىنىڭ ئارىلىقىدا ئۇياققا ـ بۇياققا يۈگۈرۈپ يۈردى (شۇڭا) ئۇ ئىككىسىنىڭ ئارىلىقىدا يۈگۈرگەن ھەربىر كىشى (الله تائالانىڭ ئالدىدا) ئۆزىنىڭ بىر ئاجىز ۋە خار بەندە ئىكەنلىكىنى، ئۆزىنىڭ قەلبىنى توغرا يولغا باشلاشقا، ئۇنىڭ ھالىنى ياخشىلاشقا ۋە گۇناھىنىڭ كەچۈرۈم قىلىنىشىدا الله تائالاغا موھتاج ئىكەنلىكىنى ئەسلەش، ئۆزىنىڭ كەمچىلىك ۋە ئەيىبلىرىدىن ساقلىنىشى ئۈچۈن الله تائالاغا يېلىنىش، الله تائالادىن توغرا يولغا باشلىشىنى، تاكى ھاياتىنىڭ ئاخىرغىچە ئۇ يولدا مۇستەھكەم تۇرغۇزۇشىنى ۋە ھاجەرگە ئىنئام قىلىنغاندەك ئۆزىنىڭ گۇناھلىرىنى كەچۈرۈشىنى ۋە توغرا يولغا باشلىشىنى تىلىشى لازىم.

﴿**كىمكى ئۆز ئىختىيارى بىلەن بىرەر ياخشىلىق قىلىدىكەن (الله ئۇنىڭ مۇكاپاتىنى بېرىدۇ)**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە بىر نەچچە خىل كۆز قاراشلار بار. بۇ كۆز قاراشلار، سەفا ۋە مەرۋىنىڭ ئارىلىقىنى تاۋاپ قىلغان كىشى، ئۆزىنىڭ قىلغان تاۋىپىدا ۋاجىب بولغان مىقداردىن ئاشۇرىۋېتىپ سەككىز، توققۇز قېتىم، ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇق مېڭىۋەتسە، ياكى ئۇ ئىككىسىنىڭ ئارىلىقىدا نەپلە ھەج ياكى نەپلە ئۆمرىنىڭ تاۋاپىنى قىلسا، ياكى باشقا نەپلە ئىبادەتلەرنى قىلسا، دېگەنلەرگە ئوخشاشتۇر. بۇلارنىڭ ھەممىسىنى ئىمام رازى بايان قىلدى. ئۈچىنچى خىل (باشقا نەپلە ئىبادەتلەرنى قىلسا، دېگەن) كۆز قاراش، ھەسەنبەسرىدىن بايان قىلىندى.

﴿**الله ئەلۋەتتە شۈكۈرنىڭ مۇكاپاتىنى بەرگۈچىدۇر، الله ھەممىنى بىلگۈچىدۇر**﴾ يەنى (ئاز ئەمەل ئىبادەتكە) كۆپ ساۋاب بەرگۈچى، ساۋابنىڭ مىقدارىنى بىلگۈچى ئاندىن (بىركىشى لايىق بولغان ساۋابىدىن) ئۇنىڭ ساۋابىنى كېمەيتىۋەتمىگۈچىدۇر. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿الله ھەققەتەن زەررىچە زۇلۇم قىلمايدۇ. ئەگەر كىشىنىڭ زەررىچە ياخشىلىقى بولسا، الله ئۇنى ھەسسىلەپ زىيادە قىلىدۇ، ئۆز دەرگاھىدىن بۈيۈك ئەجر (يەنى جەننەت) ئاتا قىلىدۇ﴾[1].

* * * * * * *

إِنَّ ٱلَّذِينَ يَكۡتُمُونَ مَآ أَنزَلۡنَا مِنَ ٱلۡبَيِّنَٰتِ وَٱلۡهُدَىٰ مِنۢ بَعۡدِ مَا بَيَّنَّٰهُ لِلنَّاسِ فِي ٱلۡكِتَٰبِ ۙ

أُوْلَٰٓئِكَ يَلۡعَنُهُمُ ٱللَّهُ وَيَلۡعَنُهُمُ ٱللَّٰعِنُونَ ﴿١٥٩﴾ إِلَّا ٱلَّذِينَ تَابُواْ وَأَصۡلَحُواْ وَبَيَّنُواْ فَأُوْلَٰٓئِكَ أَتُوبُ

[1] سۈرە نىسا 40 ـ ئايەت

عَلَيۡهِمۡۚ وَأَنَا ٱلتَّوَّابُ ٱلرَّحِيمُ ﴿١٦٠﴾ إِنَّ ٱلَّذِينَ كَفَرُواْ وَمَاتُواْ وَهُمۡ كُفَّارٌ أُوْلَـٰٓئِكَ عَلَيۡهِمۡ لَعۡنَةُ ٱللَّهِ
وَٱلۡمَلَـٰٓئِكَةِ وَٱلنَّاسِ أَجۡمَعِينَ ﴿١٦١﴾ خَـٰلِدِينَ فِيهَاۖ لَا يُخَفَّفُ عَنۡهُمُ ٱلۡعَذَابُ وَلَا هُمۡ يُنظَرُونَ ﴿١٦٢﴾

*بۇ كىتابتا (يەنى تەۋراتتا) كىشىلەرگە توغرا يولنى ئېنىق بايان قىلغىنىمىزدىن كېيىن، بىز نازىل قىلغان (مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ راست پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدىغان) روشەن دەلىللەرنى ۋە توغرا يولنى يوشۇرىدىغانلارغا اللّٰه لەنەت قىلىدۇ (يەنى رەھمىتىدىن يىراق قىلىدۇ)؛ لەنەت قىلغۇچىلار (يەنى پەرىشتىلەر ۋە مۆمىنلەر) مۇ ئۇلارغا لەنەت﴿159﴾. پەقەت تەۋبە قىلغانلار، (ئەمەلىنى) تۈزەتكەنلەر، (يەھۇدىيلارنىڭ تەۋرات ئەھكاملىرىدىن يوشۇرغانلىرىنى) بايان قىلغانلارلا بۇنىڭدىن مۇستەسنا. ئەنە شۇلارنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلىمەن، مەن تەۋبىنى بەكمۇ قوبۇل قىلغۇچىدۇرمەن. ناھايىتى مېھرىباندۇرمەن﴿160﴾. شۈبھىسىزكى، كاپىر بولۇپ، كاپىر پېتى ئۆلگەنلەر بار، ئەنە شۇلار چوقۇم اللّٰه نىڭ، پەرىشتىلەرنىڭ ۋە ئىنسانلارنىڭ ھەممىسىنىڭ لەنىتىگە ئۇچرايدۇ﴿161﴾. ئۇلار دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ، ئۇلاردىن ئازاب يېنىكلىتىلمەيدۇ، ئۇلارغا بېرىلىدىغان ئازاب كېچىكتۈرۈلمەيدۇ﴿162﴾.*

## دىنغا مۇناسىۋەتلىك ھۆكۈملەرنى يوشۇرغانلارغا دائىم لەنەت ئوقۇلىدىغانلىقى توغرىسىدا

اللّٰه تائالا بۇ ئايەتتە پەيغەمبەرلىرىگە كىتاب چۈشۈرۈش ئارقىلىق بەندىلىرىگە بايان قىلغاندىن كېيىن، پەيغەمبەر ئېلىپ كەلگەن توغرا ھەقىقەتلەرنى ئۆچۈرۈپ تاشلىغان ئۇچۇق پاكىتلارنى ۋە دىللارغا شىپالىق بولغان توغرا يوللارنى يوشۇرغان كىشىنى قاتتىق قورقۇتتى. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەبۇئالىيە مۇنداق دەيدۇ: بۇ ئايەت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈپەتلىرىنى يوشۇرغان ئەھلى كىتاب توغرىسىدا چۈشكەن. ئاندىن ھەممە نەرسە ھەتتا سۇدىكى بېلىق ۋە ھاۋادىكى ئۇچار قۇش ئالىم كىشىنىڭ گۇناھىنىڭ كەچۈرۈلۈشىنى سورىغاندەك ئەھلى كىتابلارغا (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈپەتلىرىنى يوشۇرغانلىقى ئۈچۈن) ھەممە نەرسە ئۇلارغا لەنەت ئوقۇيدۇ، دەپ خەۋەر بەردى. ئۇ ئەھلى كىتابلار ئالىملارغا ئوخشىمايدۇ. (ھەممە نەرسە ئالىملارنىڭ گۇناھىنىڭ كەچۈرۈلۈشىنى سورىسا) ئەھلى كىتابلارغا اللّٰه تائالا ۋە باشقا ھەممە نەرسىلەر (يەنى پەرىشتىلەر، مۆمىنلەر ۋە باشقا كىشىلەر) لەنەت، ئوقۇيدۇ.

ھەدىستە ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋە باشقىلاردىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: «بىر كىشىدىن شۇ كىشى بىلىدىغان بىرەر نەرسە سورالغان بولسا، ئۇ كىشى ئۇ نەرسىنى بىلىپ تۇرۇپ يوشۇرغان بولسا، قىيامەت كۈنى (ئۇنىڭ ئېغىزىغا) ئوتتىن يۈگەن سېلىنىدۇ».

ھەدىستە ئەبۇھۇرەيرىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: «ئەگەر اللّٰه تائالانىڭ كىتابى (قۇرئان) دىكى ﴿بۇ كىتابتا (يەنى تەۋراتتا) كىشىلەرگە توغرا يولنى ئېنىق بايان قىلغىنىمىزدىن كېيىن، بىز نازىل قىلغان (مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ راست پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدىغان) روشەن دەلىللەرنى ۋە توغرا يولنى يوشۇرىدىغانلارغا اللّٰه لەنەت قىلىدۇ (يەنى رەھمىتىدىن يىراق قىلىدۇ)﴾ دېگەن ئايىتى بولمىغان بولسا مەن بىركىشىگە بىر نەرسە سۆزلەپ بەرمىگەن بولاتتىم».

مۇجاھىد مۇنداق دەيدۇ: زېمىندا قورغاقچىلىق يۈز بەرسە، ھايۋانلار بۇ ئادەم باللىرىنىڭ گۇناھكارلىرىنىڭ سەۋەبىدىن بولدى. الله تائالا ئادەم باللىرىنىڭ گۇناھكارلىرىغا لەنەت قىلسۇن، دەيدۇ.

**﴿لەنەت قىلغۇچىلار (يەنى پەرىشتىلەر ۋە مۆمىنلەر) مۇ ئۇلارغا لەنەت قىلىدۇ﴾** بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەبۇئالىيە، رەبىيئ ئىبنى ئەنەس ۋە قەتادە قاتارلىقلار مۇنداق دەيدۇ: بىلىدىغان نەرسىلەرنى يۇشۇرغان كىشىلەرگە پەرىشتىلەر ۋە مۆمىنلەر لەنەت قىلىدۇ. (ھەقىقەتنى يوشۇرۇپ كېيىن) ئۇنىڭغا تەۋبە قىلغان كىشى بۇنىڭ سىرتىدا.

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: **﴿پەقەت تەۋبە قىلغانلار، (ئەمەلىنى) تۈزەتكەنلەر، (يەھۇدىيلارنىڭ تەۋرات ئەھكاملىرىدىن يوشۇرغانلىرىنى) بايان قىلغانلارلا بۇنىڭدىن مۇستەسنا﴾** يەنى بۇرۇنقى قىلغان ئىشلىرىدىن يېنىپ ئۆزلىرىنىڭ ئەمەللىرىنى ۋە ئەھۋالىنى ياخشىلىسا ۋە بۇرۇن يوشۇرغان نەرسىنى كېيىن كىشىلەرگە بايان قىلسا، **﴿ئەنە شۇلارنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلىمەن، مەن تەۋبىنى بەكمۇ قوبۇل قىلغۇچىدۇرمەن. ناھايىتى مېھرىباندۇرمەن﴾** بۇ ئايەت كۇپۇرلۇققا ياكى بىدئەتكە چاقىرغان كىشى الله تائالاغا تەۋبە قىلسا، الله تائالانىڭ ئۇنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلىدىغانلىقىغا پاكىتتۇر.

الله تائالا كاپىر بولۇپ كۇپۇرلىقىدا تاكى ئۆلگىچە چىڭ تۇرغان كىشىگە قىيامەت كۈنىگىچە الله تائالانىڭ پەرىشتىلەرنىڭ ۋە ھەممە كىشىلەرنىڭ لەنىتى بولىدىغانلىقىدىن، ئۇلارغا قىلىنىدىغان ئازاب ئازراقمۇ يەڭگىللىتىلمەيدىغان ۋە ئۇلاردىن بىر سائەتمۇ ئۆزگىرىپ كەتمەيدىغان دوزاخنىڭ ئوتى بارلىقىدىن خەۋەر بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: **﴿شۈبھىسىزكى، كاپىر بولۇپ، كاپىر پېتى ئۆلگەنلەر بار، ئەنە شۇلار چوقۇم الله نىڭ، پەرىشتىلەرنىڭ ۋە ئىنسانلارنىڭ ھەممىسىنىڭ لەنىتىگە ئۇچرايدۇ﴾** الله تائالا بىزنى بۇنىڭدىن ساقلىسۇن ئامىن!!!

## كاپىرلارغا لەنەت ئېيتىشنىڭ دۇرۇسلۇقى توغرىسىدا

ئالىملارنىڭ ئوتتۇرىسىدا كاپىرلارغا لەنەت ئېيتىشنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكىدە ھېچقانداق ئىختىلاپ يوق. ئۆمەر ئىبنى خەتتاب ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى ئالىملار دۇئايىقۇنۇت ۋە ئۇنىڭ سىرتىدىكى دۇئالاردا كاپىرلارغا لەنەت ئوقۇيتتى. بەزى بىر قىسىم ئالىملارنىڭ مۇئەييەن بىر كاپىرغا (مەسىلەن پالانى كاپىرغا لەنەت بولسۇن دەپ) لەنەت ئېيتىشى دۇرۇس بولمايدۇ، دېگەن كۆز قارىشى بار (ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىنىڭ كۆز قارىشىغا بۇ پاكىتنى كەلتۈردى). چۈنكى، بىز الله تائالانىڭ شۇ كاپىرنىڭ كېيىنكى ئاقىۋىتىنى قانداق قىلىدىغانلىقىنى بىلمەيمىز (يەنى ئۇ ھازىر كاپىر بولغانلىقى بىلەن كېيىن مۇسۇلمان بولۇپ قېلىشى مۇمكىن).

بىر قىسىم ئالىملار مۇئەييەن بىر كاپىرغا لەنەت ئېيتسا بولىدۇ، دەيدۇ. چۈنكى، ھاراق ئىچىپ مەست بولۇپ قالغان كىشىدىن بىرسىنى ئېلىپ كېلىپ (ئۇنىڭغا ھاراق ئىچكەننىڭ) جازاسى بېرىلىپ بولغاندىن كېيىن بىرسى قوپۇپ: الله بۇنىڭغا لەنەت قىلسۇن! بۇ ھاراقنى جىق ئىچىپ بۇ يەرگە كەلتۈرۈلىدۇ دېگەندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (لەنەت ئوقۇغان كىشىگە) مۇنداق دەيدۇ: «سەن ئۇنىڭغا لەنەت ئېيتمىغىن شەكسىز، ئۇ الله تائالا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنى ياخشى كۆرىدۇ» دېگەنلىكىدىكى ئۇ ئالىملارنىڭ دەلىلىدۇر. بۇنىڭدىن الله ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنى ياخشى كۆرمەيدىغان كىشىگە لەنەت ئېيتسا بولىدۇ، دېگەن مەنا چىقمايدۇ.

* * * * * * *

وَإِلَٰهُكُمْ إِلَٰهٌ وَاحِدٌ ۖ لَّا إِلَٰهَ إِلَّا هُوَ الرَّحْمَٰنُ الرَّحِيمُ ﴿١٦٣﴾

***سىلەرنىڭ ئىلاھىڭلار بىر ئىلاھتۇر، ئۇنىڭدىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر؛ ئۇ ناھايىتى شەپقەتلىكتۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر***﴿163﴾.

الله تائالا بۇ ئايەتتە ئىبادەت قىلىنىشقا يالغۇز ئۆزىنىڭلا لايىق ئىكەنلىكىنى، ئۆزىنىڭ ھېچ شېرىكى يوق ئىكەنلىكىنى، ھەممە كىشىنىڭ ئۆزىگە (الله تائالاغا) موھتاج ئىكەنلىكىنى ۋە ئۆزىنىڭ ناھايىتى مېھرى ـ شەپقەتلىك ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ بېرىدۇ.

ھەدىستە شۈھرە ئىبنى ھەۋشەب ئەسما بىنتى يەزىد ئىبنى سەكەندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «الله تائالانىڭ ناھايىتى كاتتا ئىسمى ﴿ۋە ئىلاھۇكۇم ئىلاھۇن ۋاھىدۇن لا ئىلاھە ئىللا ھۇۋەررراھمانۇر رەھىم﴾ ۋە ﴿ئەلىف، لام، مىم، ئەللاھۇ لائىلاھە ئىللا ھۇۋەل ھەييۇل قەييۇم﴾[1] دېگەن ئىككى ئايەتتە كەلگەن الله تائالانىڭ ئىسمىلىرىدۇر. ئاندىن الله تائالا ئۆزىنىڭلا ئىبادەتكە لايىق ئىكەنلىكىگە ئاسمان ـ زېمىننى ۋە ئۇنىڭ بىرلىكىنى ئۇقتۇرىدىغان مەخلۇقاتلارنى ياراتقانلىقى بىلەن پاكىت كەلتۈرۈپ مۇنداق دەيدۇ:

إِنَّ فِي خَلْقِ السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضِ وَاخْتِلَافِ اللَّيْلِ وَالنَّهَارِ وَالْفُلْكِ الَّتِي تَجْرِي فِي الْبَحْرِ بِمَا يَنفَعُ النَّاسَ وَمَا أَنزَلَ اللَّهُ مِنَ السَّمَاءِ مِن مَّاءٍ فَأَحْيَا بِهِ الْأَرْضَ بَعْدَ مَوْتِهَا وَبَثَّ فِيهَا مِن كُلِّ دَابَّةٍ وَتَصْرِيفِ الرِّيَاحِ وَالسَّحَابِ الْمُسَخَّرِ بَيْنَ السَّمَاءِ وَالْأَرْضِ لَآيَاتٍ لِّقَوْمٍ يَعْقِلُونَ ﴿١٦٤﴾

***ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ يارىتىلىشىدا، كېچە بىلەن كۈندۈزنىڭ نۆۋەتلىشىشىدە، كىشىلەرگە پايدىلىق نەرسىلەرنى ئېلىپ دېڭىزدا ئۈزۈپ يۈرگەن كېمىلەردە، الله بۇلۇتتىن ياغدۇرۇپ بەرگەن، ئۆلگەن زېمىننى تىرىلدۈرىدىغان يامغۇردا، يەر يۈزىگە تارقىتىۋەتكەن ھايۋاناتلاردا، شامال يۆنىلىشلىرىنىڭ ئۆزگىرىپ تۇرۇشىدا، ئاسمان ـ زېمىن ئارىسىدا بويسۇندۇرۇلغان بۇلۇتلاردا، چۈشىنىدىغان كىشىلەر ئۈچۈن، ئەلۋەتتە (الله نىڭ بىرلىكىنى كۆرسىتىدىغان) دەلىللەر باردۇر***﴿164﴾.

## الله تائالانىڭ بىرلىكىنى ئۇقتۇرىدىغان پاكىتلار توغرىسىدا

﴿**ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ يارىتىلىشىدا**﴾ يەنى ئاسمان ئۆزىنىڭ ئېگىزلىكى، چىرايلىقلىقى، بوشلۇقى، كەڭلىكى، ئۇنىڭ ئىچىدىكى ھەرىكەت قىلىپ تۇرىۋاتقان يۇلتۇزلارنىڭ ۋە تۇرغۇن يۇلتۇزلارنىڭ بولۇشى، ئۇلارنىڭ ئۆز ئۇقى ئەتراپىدا ئايلىنىشىدا، بۇ زېمىندىكى قاتتىق يەرلەر، ئويمانلىقلار، تاغلار، چۆللەر، جىلغىلار، ياپلاقلار، دېڭىزلار ۋە ئۇنىڭ ئىچىدىكى (كىشىلەر) مەنپەئەتلىنىدىغان نەرسىلەرنىڭ بولۇشىدا، ﴿**چۈشىنىدىغان كىشىلەر ئۈچۈن، ئەلۋەتتە (الله نىڭ بىرلىكىنى كۆرسىتىدىغان) دەلىللەر باردۇر**﴾.

﴿**كېچە بىلەن كۈندۈزنىڭ نۆۋەتلىشىشىدە**﴾ يەنى بىرىنىڭ ئورنىغا يەنە بىرىنىڭ ئازراقمۇ كېچىكىپ قالماي، سىستېمىلىق ھالەتتە كېلىپ بولۇشىدا، ﴿**چۈشىنىدىغان كىشىلەر ئۈچۈن، ئەلۋەتتە**

---

[1] سۈرە ئال ئىمران 1 — 2 - ئايەتلەر.

**(الله نىڭ بىرلىكىنى كۆرسىتىدىغان) دەلىللەر باردۇر﴾**. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿كۈننىڭ
ئايغا يېتىۋېلىشى (يەنى ئىككىسىنىڭ جەم بولۇپ قېلىشى)، كېچىنىڭ كۈندۈزدىن ئېشىپ كېتىشى
(يەنى ۋاقتى كەلمەستىن كۈندۈزنىڭ ئورنىنى ئېلىشى) مۇمكىن ئەمەس، ھەر بىرى پەلەكتە ئۈزۈپ
تۇرىدۇ﴾[1] كېچە ـ كۈندۈزنىڭ گاھى ئۇزىراپ گاھى قىسقىرايدىغانلىقى ھەققىدە الله تائالا مۇنداق
دەيدۇ: ﴿الله كېچىنى كۈندۈزگە كىرگۈزىدۇ، كۈندۈزنى كېچىگە كىرگۈزىدۇ (شۇنىڭ بىلەن كېچە ـ
كۈندۈزنىڭ ئۇزۇن ـ قىسقا بولۇشى جايلار، پەسىللەر بويىچە نۆۋەتلىشىپ تۇرىدۇ)﴾[2].
**﴿كىشىلەرگە پايدىلىق نەرسىلەرنى ئېلىپ دېڭىزدا ئۈزۈپ يۈرگەن كېمىلەردە﴾** يەنى كىشىلەرنىڭ
مەنپەئەتى ئۈچۈن كېمە دېڭىزنىڭ بۇ تەرىپىدىن ئۇ تەرىپىگە بىر نەرسە يۆتكىشى ئۈچۈن دېڭىزنى
بويسۇندۇرۇپ بەرگەنلىكىدە، **﴿الله بۇلۇتتىن ياغدۇرۇپ بەرگەن، ئۆلگەن زېمىننى تىرىلدۈرىدىغان
يامغۇردا﴾** الله تائالا بۇھەقتە مۇنداق دېدى: ﴿ئۆلۈك (يەنى قۇرغاق) زېمىننى (يامغۇر بىلەن)
تىرىلدۈرۈپ، ئۇنىڭدىن ئۇلار يەيدىغان ئاشلىقنى ئۆستۈرگەنلىكىمىز ئۇلارغا (الله نىڭ قۇدرىتى
كامىلەسىنى كۆرسىتىدىغان) ئالامەتتۇر بىز زېمىندا نۇرغۇنلىغان خورما باغلىرىنى، ئۈزۈم باغلىرىنى
بەرپا قىلدۇق، شۇ زېمىندا بۇلاقلارنى ئېقىتتۇق. ئۇلار ئۇنىڭ (يەنى باغلارنىڭ) مېۋىسىنى يېسۇن، (بۇ
مېۋىلەرنى) ئۇلارنىڭ قوللىرى ياراتقان ئەمەس، ئۇلار (الله نىڭ نېمەتلىرىگە) شۈكۈر قىلمامدۇ؟ الله
(پۈتۈن ئەيىب ـ نۇقسانلاردىن) پاكتۇر، ئۇ پۈتۈن شەيئىلەرنى جۈپ ياراتتى. زېمىندىن ئۈنۈپ
چىقىدىغان نەرسىلەرنىڭ، ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىنىڭ ۋە ئۇلار بىلمەيدىغان نەرسىلەر (يەنى ئاجايىپ
مەخلۇقاتلار)نىڭ ھەممىسىنىڭ جۈپتى بار﴾[3].
**﴿يەر يۈزىگە تارقىتىۋەتكەن ھايۋاناتلاردا﴾** يەنى ئۇلارنىڭ شەكىللىرى رەڭلىرى (ئىنسانلارغا
كېلىدىغان) مەنپەئەتلىرى، چوڭلۇقى ۋە كىچىكلىكى، بىرىنىڭ يەنە بىرىگە ئوخشىمايدىغانلىقىدا، الله
تائالانىڭ بۇلارنىڭ ھەممىسىنى بىلىپ تۇرغۇچى ۋە ئۇلارغا رىزىق بېرىپ تۇرغۇچى ئىكەنلىكىدە، الله
تائالاغا ئۇلارنىڭ ئىچىدىن ھېچبىر نەرسە يوشۇرۇن بولمايدىغانلىقىدا، **﴿چۈشىنىدىغان كىشىلەر
ئۈچۈن، ئەلۋەتتە (الله نىڭ بىرلىكىنى كۆرسىتىدىغان) دەلىللەر باردۇر﴾**.
الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿يەر يۈزىدىكى ھايۋانلارنىڭ ھەممىسىگە رىزىق بېرىشنى الله
(مەرھەمەت يۈزىسىدىن) ئۈستىگە ئالغان، الله ئۇلارنىڭ تۇرار جايىنى ۋە (ئۆلگەندىن كېيىن)
كۆمۈلىدىغان جايىنى بىلىدۇ، ئۇلارنىڭ ھەممىسى روشەن كىتابقا (يەنى لەۋھۇلمەھپۇزغا)
يېزىلغاندۇر﴾[4].
**﴿شامال يۆنۈلۈشلىرىنىڭ ئۆزگىرىپ تۇرۇشىدا﴾** يەنى شامالنىڭ بىر قېتىم رەھمەت، بىر قېتىم
ئازاب، بىر قېتىم بۇلۇتنىڭ ئالدىدا (يامغۇر ياغدىغاننىڭ) بېشارەتچىسى بولۇپ كېلىدىغانلىقىدا،
ئۇنىڭ ھەر قېتىم (بۇلۇتنى) ھەيدەيدىغانلىقىدا، بىرقېتىم بىر يەرگە توپلايدىغانلىقىدا، بىر قېتىم
ئۇنى تارقىتىدىغانلىقىدا ئاندىن بىر قېتىم شىمال تەرەپتىن ۋە يەنە بىر قېتىم جەنۇب تەرەپتىن
كېلىدىغانلىقىدا، **﴿زېمىن ئارىسىدا بويسۇندۇرۇلغان بۇلۇتلاردا﴾** يەنى بۇلۇتلارنىڭ ئاسمان ۋە زېمىننىڭ
ئارىلىقىدا، ھەرىكەت قىلىدىغانلىقىدا، **﴿چۈشىنىدىغان كىشىلەر ئۈچۈن، ئەلۋەتتە (الله نىڭ بىرلىكىنى**

[1] سۈرە ياسىن 40 ـ ئايەت.
[2] سۈرە فاتىر 13 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە ياسىن 33 — 36 ـ ئايەتكىچە.
[4] سۈرە ھۇد 6 ـ ئايەت.

كۆرسىتىدىغان) دەلىللەر باردۇر﴾ يەنى يۇقىرىدىن باشلاپ بۇ يەرگە كەلگۈچە سۆزلەنگەن بارلىق نەرسىلەردە الله تائالانىڭ بارلىقىنى ۋە بىرلىكىنى بىلدۈرىدىغان پولاتتەك مۇستەھكەم دەلىل ـ ئىسپاتلار باردۇر.

الله تائالا (ئاسمان ۋە زېمىنلارنىڭ يارىتىلىشى كېچە ۋە كۈندۈزنىڭ ئالمىشىشى الله تائالانىڭ بار ۋە بىرلىكىگە ئوچۇق دەلىل ئىكەنلىكى توغرىسىدا) مۇنداق دەيدۇ: ﴿شۈبھىسىزكى، ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ يارىتىلىشىدا، كېچە بىلەن كۈندۈزنىڭ نۆۋەتلىشىپ تۇرۇشىدا، ئەقىل ئىگىلىرى ئۈچۈن، ئەلۋەتتە، روشەن دەلىللەر بار. ئۇلار ئۆرە تۇرغاندىمۇ، ئولتۇرغاندىمۇ، ياتقاندىمۇ الله نى ئەسلەپ تۇرىدۇ، ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ يارىتىلىشى توغرىسىدا پىكىر يۈرگۈزىدۇ. (ئۇلار ئېيتىدۇ) «پەرۋەردىگارىمىز! بۇنى بىكار ياراتمىدىڭ. سەن پاكتۇرسەن، بىزنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن﴾[1].

* * * * * * *

وَمِنَ ٱلنَّاسِ مَن يَتَّخِذُ مِن دُونِ ٱللَّهِ أَندَادًا يُحِبُّونَهُمْ كَحُبِّ ٱللَّهِ ۖ وَٱلَّذِينَ ءَامَنُوٓا۟ أَشَدُّ حُبًّا
لِّلَّهِ ۗ وَلَوْ يَرَى ٱلَّذِينَ ظَلَمُوٓا۟ إِذْ يَرَوْنَ ٱلْعَذَابَ أَنَّ ٱلْقُوَّةَ لِلَّهِ جَمِيعًا وَأَنَّ ٱللَّهَ شَدِيدُ ٱلْعَذَابِ ﴿١٦٥﴾ إِذْ
تَبَرَّأَ ٱلَّذِينَ ٱتُّبِعُوا۟ مِنَ ٱلَّذِينَ ٱتَّبَعُوا۟ وَرَأَوُا۟ ٱلْعَذَابَ وَتَقَطَّعَتْ بِهِمُ ٱلْأَسْبَابُ ﴿١٦٦﴾ وَقَالَ ٱلَّذِينَ
ٱتَّبَعُوا۟ لَوْ أَنَّ لَنَا كَرَّةً فَنَتَبَرَّأَ مِنْهُمْ كَمَا تَبَرَّءُوا۟ مِنَّا ۗ كَذَٰلِكَ يُرِيهِمُ ٱللَّهُ أَعْمَٰلَهُمْ حَسَرَٰتٍ عَلَيْهِمْ ۖ
وَمَا هُم بِخَٰرِجِينَ مِنَ ٱلنَّارِ ﴿١٦٧﴾

*بەزى ئادەملەر الله دىن غەيرىيلەرنى (يەنى بۇتلارنى) الله غا شېرىك قىلىۋالىدۇ، ئۇلارنى (مۆمىنلەرنىڭ) الله نى دوست تۇتقىنىدەك دوست تۇتىدۇ (يەنى ئۇلۇغلايدۇ ۋە ئۇلارغا بويسۇنىدۇ). مۆمىنلەر الله نى ھەممىدىن بەك دوست تۇتقۇچىلاردۇر، زالىملار (قىيامەت كۈنى ئۆزلىرىگە تەييارلانغان) ئازابنى كۆرگەن چاغدا پۈتۈن كۈچ ـ قۇۋۋەتنىڭ الله غا مەنسۇپ ئىكەنلىكىنى ۋە الله نىڭ ئازابىنىڭ قاتتىق ئىكەنلىكىنى كاشكى بىلسە ئىدى (دۇنيادا الله غا شېرىك كەلتۈرگەنلىكلىرىگە ھەددىدىن زىيادە پۇشايمان قىلاتتى)﴿165﴾. ئەينى ۋاقىتتا ئەگەشتۈرگۈچىلەر ئازابنى كۆرۈپ، ئەگەشكۈچىلەردىن ئادا ـ جۇدا بولىدۇ. ئۇلارنىڭ ئۆز ئارا مۇناسىۋىتى (يەنى دۇنيادىكى دوستلۇقى) ئۈزۈلىدۇ﴿166﴾. ئەگەشكۈچىلەر: «كاشكى بىزلەرگە (دۇنياغا) قايتىشقا بولسا ئىدى، ئۇلار بىزدىن ئادا ـ جۇدا بولغاندەك بىزمۇ ئۇلاردىن ئادا ـ جۇدا بولاتتۇق» دەيدۇ. الله ئۇلارغا (يامان) ئىشلىرىنىڭ ھەسرەت بولغانلىقىنى مۇشۇنداق كۆرسىتىدۇ، ئۇلار دوزاختىن چىقمايدۇ﴿167﴾.*

مۇشرىكلارنىڭ دۇنيا ـ ئاخىرەتتىكى ئەھۋاللىرى ۋە قىيامەت كۈنى ئەگەشتۈرگۈچىلەرنىڭ ئۆزلىرىنىڭ ئەگەشكۈچىلىرىدىن ئادا ـ جۇدا بولىدىغانلىقى توغرىسىدا

[1] سۈرە ئال ئىمران 190 — 191- ئايەتلەر.

الله تائالا بۇ ئايەتتە ھېچ شېرىكى يوق بىرلا الله تائالانى ياخشى كۆرگەندەك ياخشى كۆرىدىغان، الله تائالاغا قىلغان ئىبادەتكە باشقا نەرسىلەرنى قوشۇپ قىلىدىغان مۇشرىكلارنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتتىكى ئەھۋالىنى بايان قىلىدۇ. ھەدىسلەردە ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن) ئى الله تائالانىڭ پەيغەمبىرى! قايسى گۇناھ ئەڭ چوڭ؟ دەپ سورىدىم. ئۇ سېنى ياراتقان الله تائالاغا شېرىك كەلتۈرۈشۈڭ، دەپ جاۋاب بەردى.

﴿**مۆمىنلەر الله نى ھەممىدىن بەك دوست تۇتقۇچىلاردۇر**﴾ مۆمىنلەر الله تائالانى بەك ياخشى كۆرگەنلىكى، الله تائالانى ھەقىقىي تونۇغانلىقى، الله تائالانى بار ۋە بىر دەپ بىلگەنلىكى ئۈچۈن، الله تائالاغا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەيدۇ. بەلكى ئۇنى بىر دەپ تونۇپ ئىبادەت قىلىدۇ. ئۇنىڭغا تەۋەككۇل قىلىدۇ، ھەممە ئىشلىرىدا ئۇنىڭغا ئىسىنىدۇ.

ئاندىن الله تائالا ئۆزلىرىگە زۇلۇم قىلغان مۇشرىكلارغا تەھدىت سېلىپ مۇنداق دەيدۇ. ﴿**زالىملار (قىيامەت كۈنى ئۆزلىرىگە تەييارلانغان) ئازابنى كۆرگەن چاغدا پۈتۈن كۈچ ـ قۇۋۋەتنىڭ الله غا مەنسۇپ ئىكەنلىكىنى ۋە الله نىڭ ئازابىنىڭ قاتتىق ئىكەنلىكىنى كاشكى بىلسە ئىدى (دۇنيادا الله غا شېرىك كەلتۈرگەنلىكلىرىگە ھەددىدىن زىيادە پۇشايمان قىلاتتى)**﴾ يەنى ئۇلار تېتىيدىغان نەرسىنى ئۆزلىرىنىڭ شېرىك كەلتۈرگەنلىكى ۋە كۇپۇرلۇق قىلغانلىقى ئۈچۈن قىيامەت كۈنىدە ئۆزلىرىگە بولىدىغان قورقۇنچلۇق قاتتىق ئازابنى بىلگەن بولسا ئىدى، ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئازغۇنلىقىدىن چۇقۇم ياناتتى.

الله تائالا، ئۇلارنىڭ ئۆزلىرى چوقۇنغان بۇتلىرىدىن تانغانلىقىدىن ۋە كەينىگە كىشىلەرنى ئەگەشتۈرۈپ ماڭغانلار ئۆزلىرىنىڭ كەينىگە ئەگەشكۈچىلىرىدىن ئادا ـ جۇدا بولىدىغانلىقىدىن خەۋەر بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئەينى ۋاقىتتا ئەگەشتۈرگۈچىلەر ئازابنى كۆرۈپ، ئەگەشكۈچىلەردىن ئادا ـ جۇدا بولىدۇ**﴾ يەنى ئۇلار دۇنيادا ئىبادەت قىلدۇق دەپ گۇمان قىلغان پەرىشتىلەر ئۇلاردىن ئادا ـ جۇدا بولۇپ كەتتى. پەرىشتىلەر مۇنداق دەيدۇ: ﴿(پەرۋەردىگارىمىز!) ئۇلاردىن يىراقلىشىپ ساڭا يېقىنلاشتۇق، ئۇلار بىزگە ئىبادەت قىلمايتتى (پەقەت نەپسى خاھىشلىرىغا ئىبادەت قىلاتتى) دېيىشىدۇ﴾[1] ﴿سەن پاكتۇرسەن، بىزنىڭ دوستىمىز ئۇلار ئەمەس، سەن. (ئۇلار بىزگە چوقۇنمايتتى) بەلكى جىنغا چوقۇناتتى. ئۇلارنىڭ تولىسى جىنغا ئىمان كەلتۈرەتتى﴾[2] جىنمۇ ئۇلاردىن ئادا ـ جۇدا بولۇپ كەتتى.

ئۇلارنىڭ ھەممىسى (يەنى پەرىشتىلەر جىنلار ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ئىبادەت قىلىنغان نەرسىلەر) كاپىرلارنىڭ ئۇلارغا قىلغان ئىبادەتلىرىدىن ئادا ـ جۇدا بولۇپ كەتتى. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿الله نى قويۇپ قىيامەتكىچە دۇئانى ئىجابەت قىلىشقا قادىر بولالمايدىغان بۇتلارغا چوقۇنىدىغان ئادەمدىنمۇ گۇمراھ ئادەم بارمۇ؟ بۇتلار ئۇلارنىڭ دۇئاسىدىن غاپىلدۇر﴾[3] ﴿ئۇلار (يەنى مۇشرىكلار) ئىززەتكە ئېرىشىش ئۈچۈن (يەنى بۇتلىرىنىڭ شاپائىتى بىلەن الله نىڭ ئالدىدا ئىززەتلىك بولۇشلىرى ئۈچۈن)، الله نى قويۇپ ئىلاھلار (يەنى بۇتلار) غا چوقۇندى ئىش ئۇلارنىڭ گۇمان قىلغىنىدەك ئەمەس

(1) سۈرە قەسەس 63 ـ ئايەت.
(2) سۈرە سەبەئ 41 ـ ئايەت.
(3) سۈرە ئەھقاف 5 ـ ئايەت.

(يەنى بۇتلىرى ئۇلارنىڭ اللہ ئالدىدا ئىززەت تېپىشلىرىنىڭ سەۋەبى بولالمايدۇ)، ئۇلارنىڭ (يەنى مۇشرىكلارنىڭ) چوقۇنۇشىنى ئىنكار قىلىدۇ، ئۇلار (يەنى مۇشرىكلار)نىڭ دۈشمىنىگە ئايلىنىدۇ﴾[1].

ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئادەملىرىگە مۇنداق دەيدۇ: ﴿بۇ دۇنيادا (بۇتلارغا چوقۇنۇش مەقستىدە يىغىلىشىڭلارنىڭ) ئاراڭلاردىكى دوستلۇقنا سەۋەب بولۇشى ئۈچۈن، اللہ نى قويۇپ بۇتلارنى مەبۇد قىلىۋالدىڭلار، ئاندىن قىيامەت كۈنى بەزىڭلارنى بەزىڭلار ئىنكار قىلىسىلەر، بەزىڭلارغا بەزىڭلار لەنەت ئوقۇيسىلەر (يەنى قىيامەت كۈنى مەزكۇر دوستلۇق دۈشمەنلىككە ئايلىنىدۇ، ئەگەشتۈرگۈچىلەر ئەگەشكۈچىلەردىن ئادا ـ جۇدا بولىدۇ، ئەگەشكۈچىلەر ئەگەشتۈرگۈچىلەرگە لەنەت ئوقۇيدۇ، چۈنكى، ئۇلارنىڭ دۇنيادىكى دوستلۇقى اللہ ئۈچۈن بولغان ئەمەس)، سىلەرنىڭ جايىڭلار دوزاخ بولىدۇ، سىلەرنى (دوزاختىن قۇتۇلدۇرىدىغان) ھېچقانداق ياردەمچى بولمايدۇ﴾[2]. اللہ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئەگەر زالىملارنى پەرۋەردىگارىڭنىڭ دەرگاھىدا توختىتىپ قويۇلغان چاغدا بەزىسى بەزىسى بىلەن جېدەللىشىۋاتقاندا كۆرسەڭ ئىدىڭ (ئەلۋەتتە قورقۇنچلۇق ھالنى كۆرەتتىڭ)، بوزەك قىلىنغانلار چوڭچىلىق قىلغانلارغا: «ئەگەر سىلەر بولمىساڭلار بىز چوقۇم ئىمان ئېيتاتتۇق» دەيدۇ. چوڭچىلىق قىلغانلار بوزەك قىلىنغانلارغا: «سىلەرگە ھىدايەت كەلگەندىن كېيىن بىز سىلەرنى ئۇنىڭدىن توستۇقمۇ؟ ھەرگىز توسمىدۇق، سىلەر ئۆزەڭلار گۇناھ قىلغۇچى بولدۇڭلار» دەيدۇ. بوزەك قىلىنغانلار چوڭچىلىق قىلغانلارغا: «ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس، (سىلەرنىڭ بىزگە) كېچە ـ كۈندۈز قىلغان ھىيلە ـ مىكرىڭلار (بىزنى ئىماندىن توستى)، ئۆز ۋاقتىدا سىلەر بىزنى اللہ نى ئىنكار قىلىشقا ۋە ئۇنىڭغا شېرىك كەلتۈرۈشكە بۇيرۇيتتۇڭلار» دەيدۇ. ئازابنى كۆرگەن چاغدا، ئۇلار (ھەر ئىككى گۇرۇھ ئىمان ئېيتمىغانلىقلىرىغا) ئىچىدە پۇشايمان قىلىدۇ، كاپىرلارنىڭ بويۇنلىرىغا تاقاقلارنى سالىمىز. ئۇلارغا پەقەت قىلمىشلىرىنىڭ جازاسى بېرىلىدۇ﴾[3] ﴿ئىش پۈتكەندە (يەنى ھېساب تۈگەپ، جەننىتىلەر بىلەن دوزىخىلار ئايرىلىپ بولغاندا)، شەيتان: «اللہ ھەقىقەتەن سىلەرگە (ئىتائەت قىلغۇچىنى مۇكاپاتلاش، ئاسىيلىق قىلغۇچىنى جازالاشتىن ئىبارەت) راست ۋەدىنى قىلغان ئىدى، (ۋەدىسىگە ۋاپا قىلدى). مەن سىلەرگە (ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلىش، ساۋاب، جازا دېگەنلەر يوق، دەپ يالغان) ۋەدە قىلغان ئىدىم، (ۋەدەمگە) خىلاپلىق قىلدىم، سىلەرگە مېنىڭ (كۇفرىغا، گۇناھقا زورلىغۇدەك) ھۆكۈمرانلىقىم بولغىنى يوق، مەن سىلەرنى پەقەت (گۇمراھلىققىلا) دەۋەت قىلدىم، سىلەر (دەۋىتىمنى) قوبۇل قىلدىڭلار، شۇنىڭ ئۈچۈن مېنى ئەيىبلىمەڭلار، ئۆزەڭلارنى ئەيىبلەڭلار، مەن سىلەرگە ياردەم بېرىپ سىلەرنى قۇتقۇزالمايمەن، سىلەرمۇ ماڭا ياردەم بېرىپ مېنى قۇتقۇزالمايسىلەر، مەن سىلەرنىڭ بۇرۇن مېنى اللہ غا (ئىبادەتتە) شېرىك قىلغانلىقىڭلارنى ئېتىراپ قىلمايمەن، شۈبھىسىزكى، زالىملار چوقۇم قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ» دەيدۇ﴾[4].

**﴿ئەينى ۋاقىتتا ئەگەشتۈرگۈچىلەر ئازابنى كۆرۈپ، ئەگەشكۈچىلەردىن ئادا ـ جۇدا بولىدۇ. ئۇلارنىڭ ئۆز ئارا مۇناسىۋىتى (يەنى دۇنيادىكى دوستلۇقى) ئۈزۈلىدۇ﴾** يەنى ئۇلار اللہ تائالانىڭ ئازابىنى كۆردى. ئۇلارنىڭ (ئازابتىن قۇتۇلۇشى ئۈچۈن ئىشلەتمەكچى بولغان) ھىيلە ۋە كۆرسەتكەن بانالىرى ھېچ نەرسىگە ئەسقاتمىدى. ئۇلار دوزاختىن قۇتۇلىدىغان يەرنى تاپالمىدى. بۇ ئايەتنىڭ

---

[1] سۈرە مەريەم 81 — 82 ـ ئايەت.
[2] سۈرە ئەنكەبۇت 25 ـ ئايەت.
[3] سۈرە سەبەئ 31 — 33 ـ ئايەتكىچە.
[4] سۈرە ئىبراھىم 22 ـ ئايەت

مەنىسى ھەققىدە ئەتا، ئىبنى ئاббاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: دوستلۇق ئۈزۈلۈپ كەتتى.

﴿**ئەگەشكۈچىلەر: «كاشكى بىزلەرگە (دۇنياغا) قايتىشقا بولسا ئىدى، ئۇلار بىزدىن ئادا - جۇدا بولغاندەك بىزمۇ ئۇلاردىن ئادا - جۇدا بولاتتۇق» دەيدۇ**﴾ يەنى بىزگە (ئەگەشكەن كىشىلەر) دۇنياغا قايتا قايتىش بولىدىغان بولسا، بىزمۇ ئۇلاردىن ۋە ئۇلارغا ئىبادەت قىلىشتىن ئادا - جۇدا بولۇپ ئۇلارغا قاراپمۇ قويمايتتۇق. بەلكى بىز ئىبادەتنى پەقەت الله تائالاغىلا قىلاتتۇق، دەيدۇ. ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ بۇ سۆزىدە يالغان ئېيتقۇچىدۇر. ئەگەر ئۇلار دۇنياغا قايتۇرۇلسا، ئۇلار توسالغان نەرسىگە (يەنى الله تائالاغا شېرىك كەلتۈرۈشكە) يەنە قايتىدۇ.

﴿**الله ئۇلارغا (يامان) ئىشلىرىنىڭ ھەسرەت بولغانلىقىنى مۇشۇنداق كۆرسىتىدۇ**﴾ يەنى بىكار بولۇپ كېتىدۇ. الله تائالا بۇ ھەقتە (يەنى كاپىرلارنىڭ قىلغان ئەمەللىرىنىڭ ئاخىرقى ھېسابتا بىكار بولۇپ كېتىدىغانلىقى توغرىسىدا) مۇنداق دەيدۇ: ﴿بىز ئۇلارنىڭ قىلغان ياخشى ئەمەللىرىنى بىر تەرەپ قىلىپ، ئۇنى ئۇچۇپ يۈرگەن توزاندەك قىلىۋېتىمىز، (يەنى ئۇلار ئىمانسىز بولغانلىقتىن، قىلغان ياخشى ئەمەللىرىنى يوققا چىقىرىمىز)﴾[1] ﴿پەرۋەردىگارىنى ئىنكار قىلغانلارنىڭ قىلغان (ياخشى) ئەمەللىرى بورانلىق كۈندە شامال ئۇچۇرۇپ كەتكەن بىر دۆۋە كۈلگە ئوخشايدۇ﴾[2] ﴿كاپىرلارنىڭ (ياخشى ئەمەل دەپ ئويلىغان) ئەمەللىرى باياۋاندىكى سەرابقا ئوخشايدۇ، تەشنا ئادەم ئۇنى سۇ دەپ گۇمان قىلىدۇ، ئۇنىڭ يېنىغا كەلسە ھېچ نەرسە كۆرەلمەيدۇ (يەنى سۇ كۆرمەيدۇ)، ئۇ الله نىڭ ئۆز (ئەمەلىنىڭ) يېنىدا (كۈزىتىپ تۇرغۇچى) ئىكەنلىكىنى بايقايدۇ الله ئۇنىڭ قىلمىشىغا تېگىشلىك جازا بېرىدۇ، الله تېز ھېساب ئالغۇچىدۇر﴾[3].

ئۇلارنىڭ قىلغان ئەمەللىرى بىكار بولۇپ كەتكەنلىكى ئۈچۈن الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئۇلار دوزاختىن چىقمايدۇ**﴾.

* * * * * * *

يَٰٓأَيُّهَا ٱلنَّاسُ كُلُواْ مِمَّا فِي ٱلْأَرْضِ حَلَٰلٗا طَيِّبٗا وَلَا تَتَّبِعُواْ خُطُوَٰتِ ٱلشَّيْطَٰنِۚ إِنَّهُۥ لَكُمْ عَدُوّٞ مُّبِينٌ ﴿١٦٨﴾ إِنَّمَا يَأْمُرُكُم بِٱلسُّوٓءِ وَٱلْفَحْشَآءِ وَأَن تَقُولُواْ عَلَى ٱللَّهِ مَا لَا تَعْلَمُونَ ﴿١٦٩﴾

***ئى ئىنسانلار! يەر يۈزىدىكى ھالال - پاكىز نەرسىلەردىن يەڭلار، شەيتاننىڭ يوللىرىغا ئەگەشمەڭلار، چۈنكى، شەيتان سىلەرگە ئوچۇق دۈشمەندۇر﴿168﴾. شەيتان سىلەرنى ھەققەتەن يامانلىقلارغا، قەبىھ گۇناھلارغا ۋە الله نامىدىن، يالغاندىن (الله سىلەرگە ھالال قىلغان نەرسىلەرنى ھارام دەپ، ھارام قىلغان نەرسىلەرنى ھالال دەپ)، سىلەر بىلمەيدىغان نەرسىلەرنى ئېيتىشقا بۇيرۇيدۇ﴿169﴾.***

## ھالال نەرسىنى يېيىشكە بۇيرۇش ۋە شەيتاننىڭ يوللىرىغا ئەگىشىشتىن توسۇش توغرىسىدا

[1] سۈرە فۇرقان 23 - ئايەت.
[2] سۈرۈ ئىبراھىم 18 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە نۇر 39 - ئايەت.

اللہ تائالا يۇقىرىدا ئۆزىدىن باشقا ئىبادەتكە لايىق بىر زاتنىڭ يوقلۇقىنى، ئۇ ئۆزىنىڭ پۈتۈن ئاسمان ـ زېمىن ۋە باشقا مەخلۇقاتلارنى ياراتقانلىقىنى بايان قىلىپ، بۇ يەردە ئۇ پۈتۈن مەخلۇقاتلارغا رىزىق بەرگۈچى ئىكەنلىكىنى بايان قىلىشقا باشلىدى. اللہ تائالا زېمىندىكى نەرسىلەردىن ئۆزى تەرىپىدىن ھالال قىلىنغان، بەدەن ۋە ئەقىلگە زىيان قىلمايدىغان، كۆڭۈلدە شەك كەلتۈرمەيدىغان پاك نەرسىلەردىن يېيىشنى بۇيرۇغانلىقىنى بايان قىلىدۇ.

ئىسلام كېلىشتىن بۇرۇنقى زاماندا ئۆزىگە ئەگەشكەن كىشىلەرگە (خاتانى) چىرايلىق كۆرسىتىپ، بىر نەچچە خىل ھايۋانلاردىن پايدىلىنىشنى ھارام قىلىش ئارقىلىق ئۇلارنى ئازدۇرىۋەتكەن شەيتاننىڭ يوللىرىغا ئەگىشىشتىن توسىدۇ. شەيتاننىڭ كىشىلەرگە ھالال نەرسىنى ھارام قىلغانلىقى توغرىسىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ «اللہ تائالا: مەن بەندىلىرىمگە بەرگەن ھەممە مال ـ مۈلك ئۇلارغا ھالالدۇر ـ مەن بەندىلىرىمنى توغرا دىندا قىلىپ ياراتتىم، ئاندىن ئۇلارنىڭ يېنىغا شەيتان كېلىپ ئۇلارنى ئۆزلىرىنىڭ دىنىدىن ئازدۇرۇۋېتىپ، ئۇلارغا مەن ھالال قىلىپ بەرگەن نەرسىنى ھارام قىلدى» دەيدۇ.

﴿چۈنكى، شەيتان سىلەرگە ئوچۇق دۈشمەندۇر﴾ بۇ ئۇنىڭدىن (يەنى شەيتاندىن) ئاگاھلاندۇرۇشتۇر. اللہ تائالا شەيتاندىن ئاگاھلاندۇرۇپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿شەيتان ھەقىقەتەن سىلەرگە دۈشمەندۇر، ئۇنى دۈشمەن تۇتۇڭلار، شەيتان ئۆزىنىڭ تەۋەلىرىنى ئەھلى دوزاختىن بولۇشقا چاقىرىدۇ﴾[1] ﴿مېنى قويۇپ ئىبلىسنى ۋە ئۇنىڭ ئەۋلادىنى دوست قىلىۋالامسىلەر؟ ھالبۇكى، ئۇلار سىلەرگە دۈشمەندۇر، ئىبلىس زالىملار ئۈچۈن نېمىدېگەن يامان بەدەل! (يەنى اللہ غا ئىبادەت قىلىشنىڭ ئورنىغا شەيتانغا چوقۇنۇش نېمىدېگەن! يامان)﴾[2].

﴿شەيتاننىڭ يوللىرىغا ئەگەشمەڭلار، چۈنكى، شەيتان سىلەرگە ئوچۇق دۈشمەندۇر﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە قەتادە ۋە سۇددى مۇنداق دەيدۇ: اللہ تائالانىڭ دەرگاھىدىكى ھەرقانداق گۇناھ ئىش شەيتاننىڭ يوللىرى ھېسابلىنىدۇ.

ئىبنى ھەمىد، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئاچچىقىدا قەسەم ئىچسە ياكى نەزىر قىلسا (يەنى پالانى ئىش مۇنداق بولسا، مەن مۇنداق قىلىمەن دېسە) بۇمۇ شەيتاننىڭ يوللىرىدىن ھېسابلىنىدۇ. بۇنىڭ كەففارىتى قەسەمنىڭ كەففارىتىگە ئوخشاش بولىدۇ.

﴿شەيتان سىلەرنى ھەقىقەتەن يامانلىقلارغا، قەبىھ گۇناھلارغا ۋە اللہ نامىدىن، يالغاندىن (اللہ سىلەرگە ھالال قىلغان نەرسىلەرنى ھارام دەپ، ھارام قىلغان نەرسىلەرنى ھالال دەپ)، سىلەر بىلمەيدىغان نەرسىلەرنى ئېيتىشقا بۇيرۇيدۇ﴾ يەنى سىلەرنى، سىلەرنىڭ دۈشمىنىڭلار بولغان شەيتان يامان ئىشلارنى قىلىشقا بۇيرۇيدۇ. بۇ ئىشلارنىڭ يامانراقى زىناغا ئوخشاش گۇناھ ئىشلاردۇر. بۇنىڭدىنمۇ ئەڭ يامىنى بىلمەي تۇرۇپ اللہ تائالانىڭ نامىدا ھالالنى ھارام، ھارامنى ھالال دېيىشتۇر. بۇ ئايەتنىڭ ھۆكمىگە ھەر قانداق كاپىر ۋە ئىسلامدا بولمىغان ئىشلارنى پەيدا قىلىدىغان بىدئەتخورلار كىرىدۇ.

* * * * * * *

---

[1] سۈرە فاتىر 6 ـ ئايەت.
[2] سۈرەكەھف 50 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى.

وَإِذَا قِيلَ لَهُمُ ٱتَّبِعُوا۟ مَآ أَنزَلَ ٱللَّهُ قَالُوا۟ بَلْ نَتَّبِعُ مَآ أَلْفَيْنَا عَلَيْهِ ءَابَآءَنَآ ۗ أَوَلَوْ كَانَ
ءَابَآؤُهُمْ لَا يَعْقِلُونَ شَيْـًۭٔا وَلَا يَهْتَدُونَ ﴿١٧٠﴾ وَمَثَلُ ٱلَّذِينَ كَفَرُوا۟ كَمَثَلِ ٱلَّذِى يَنْعِقُ بِمَا لَا
يَسْمَعُ إِلَّا دُعَآءًۭ وَنِدَآءًۭ ۚ صُمٌّۢ بُكْمٌ عُمْىٌۭ فَهُمْ لَا يَعْقِلُونَ ﴿١٧١﴾

*ھەرقاچان ئۇلارغا (يەنى مۇشرىكلارغا): «اللە نازىل قىلغان نەرسىگە (يەنى اللە پەيغەمبىرىگە نازىل قىلغان ۋەھىيگە، قۇرئانغا) ئەگىشىڭلار» دېيىلسە، ئۇلار: «ياق، ئاتا ـ بوۋىلىرىمىزدىن قالغان دىنغا ئەگىشىمىز» دېيىشىدۇ. ئاتا ـ بوۋىلىرى ھېچ نەرسىنى چۈشەنمىگەن ۋە توغرا يولدا بولمىغان تۇرسا، يەنە ئۇلارغا ئەگىشەمدۇ؟*[170]*. كاپىرلارنى ھىدايەتكە دەۋەت قىلغۇچى خۇددى مەنىسىنى چۈشەنمەي تاۋۇشنى ۋە نىدانىلا ئاڭلايدىغان چاھارپايلارنى چاقىرغان ئادەمگە ئوخشايدۇ (كاپىرلار ھەقنى ئاڭلاشتىن) گاستۇر، (ھەقنى سۆزلەشتىن) گاچىدۇر، (ھەقنى كۆرۈشتىن) كوردۇر، ئۇلار (ۋەز ـ نەسىھەتنى) چۈشەنمەيدۇ*[171].

## ئاتا ـ بوۋىسىنىڭ يوللىرىغا ئەگەشكۈچى مۇشرىكلار توغرىسىدا

بۇ ئايەتتە اللە تائالا تەرىپىدىن مۇشرىكلاردىن بولغان كاپىرلارغا: سىلەر اللە تائالا پەيغەمبىرىگە نازىل قىلغان نەرسىگە ئەگىشىڭلار، ئازغۇنلۇق ۋە جاھىللىقنى تاشلاڭلار دېيىلسە، ئۇلار جاۋابەن (ئەزەلدىن تارتىپ ئاتا ـ بوۋىلىرىمىز ئىبادەت قىلىپ كەلگەن بۇتقا ئىبادەت قىلىشتىن ئىبارەت) ئاتا ـ بوۋىلىرىمىزنىڭ يوللىرىغا ئەگىشىمىز، دەيدۇ.

اللە تائالا ئۇلارنىڭ بەرگەن جاۋابىغا رەددىيە بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئاتا ـ بوۋىلىرى﴾ يەنى ئۇلارنىڭ ئەگەشكەن ئاتا ـ بوۋىلىرى ﴿ھېچ نەرسىنى چۈشەنمىگەن ۋە توغرا يولدا بولمىغان تۇرسا، يەنە ئۇلارغا ئەگىشەمدۇ؟﴾ يەنى ئۇلار بىر نەرسىنى چۈشەنمىگەن ۋە توغرا يول تاپمىغان تۇرسا، يەنە ئۇلارغا ئەگىشەمدۇ؟

ئىبنى ئىسھاق، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بۇ ئايەت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىسلامغا كىرىشكە چاقىرغان ئاندىن ئۇلار بىز ئاتا ـ بوۋىلىرىمىز قىلىپ كەلگەن يولغا ئەگىشىمىز، دەپ جاۋاب بەرگەن يەھۇدىيلار ھەققىدە چۈشكەن.

## مۇشرىكلارنىڭ ھايۋانغا ئوخشاش ئىكەنلىكى توغرىسىدا

**﴿كاپىرلارنى ھىدايەتكە دەۋەت قىلغۇچى خۇددى مەنىسىنى چۈشەنمەي تاۋۇشنى ۋە نىدانىلا ئاڭلايدىغان چاھارپايلارنى چاقىرغان ئادەمگە ئوخشايدۇ﴾**، يەنى ئۇلار توغرا يولدىن چەتنەپ كېتىشتە، ئازغۇنلۇقتا ۋە نادانلىقتا يايلاقتا ئوتلاۋاتقان، ئىگىسى ھەيدەپ ماڭماقچى بولۇپ توۋلىسا پەقەت ئۇنىڭ ئاۋازىنى ئاڭلاشتىن باشقا ھېچ نەرسىنى چۈشەنمەيدىغان ھايۋانلارغا ئوخشاشتۇر بۇ سۆز نۇرغۇنلىغان ئالىملاردىن رىۋايەت قىلىنىدۇ. اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئاخىرەتكە ئىشەنمەيدىغانلار (ئوغۇلنى ياخشى كۆرۈپ، قىزنى يامان كۆرۈش، خوتۇنى ئوغۇل تۇغسا خۇشال بولۇپ، قىز تۇغسا

ئاچچىقى كېلىش، ئار ـ نومۇستىن ۋە كەمبەغەللىكتىن قورقۇپ، قىزلارنى تىرىك كۆمۈشكە ئوخشاش) يامان سۈپەتلەرگە ئىگە﴾[1].

﴿(كاپىرلار ھەقنى ئاڭلاشتىن) گاستۇر، (ھەقنى سۆزلەشتىن) گاچىدۇر، (ھەقنى كۆرۈشتىن) كوردۇر﴾ يەنى ئۇلار ھەقنى ئاڭلاشتىن گاس، ئۇنى سۆزلەشتىن گاچا، ئۇنىڭ يوللىرىنى كۆرۈشتىن كوردۇر. ﴿ئۇلار (ۋەز ـ نەسىھەتنى) چۈشەنمەيدۇ﴾ يەنى ئۇلار ھېچ نەرسىنى ئويلاپ ئۇنىڭ تېگىگە يېتەلمەيدۇ.

* * * * * * *

يَٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُواْ كُلُواْ مِن طَيِّبَٰتِ مَا رَزَقۡنَٰكُمۡ وَٱشۡكُرُواْ لِلَّهِ إِن كُنتُمۡ إِيَّاهُ تَعۡبُدُونَ ﴿١٧٢﴾ إِنَّمَا حَرَّمَ عَلَيۡكُمُ ٱلۡمَيۡتَةَ وَٱلدَّمَ وَلَحۡمَ ٱلۡخِنزِيرِ وَمَآ أُهِلَّ بِهِۦ لِغَيۡرِ ٱللَّهِۖ فَمَنِ ٱضۡطُرَّ غَيۡرَ بَاغٖ وَلَا عَادٖ فَلَآ إِثۡمَ عَلَيۡهِۚ إِنَّ ٱللَّهَ غَفُورٞ رَّحِيمٌ ﴿١٧٣﴾

*ئى مۆمىنلەر! بىز سىلەرنى رىزىقلاندۇرغان ھالال نەرسىلەردىن يەڭلار، ئەگەر الله غىلا ئىبادەت قىلىدىغان بولساڭلار، الله غا (يەنى الله نىڭ ھەددى ـ ھېسابسىز نېمەتلىرىگە) شۈكۈر قىلىڭلار﴿172﴾. الله سىلەرگە ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋاننى، قاننى، چوشقا گۆشىنى، الله دىن غەيرىينىڭ (يەنى بۇتلارنىڭ) نامى ئېيتىلىپ بوغۇزلانغان ھايۋاننى يېيىشنى ھارام قىلدى. كىمكى ئۆز ئىختىيارىچە ئەمەس، ئىلاجىسىزلىقتىن (يۇقىرىقى ھارام قىلىنغان نەرسىلەردىن) ھاياتىنى ساقلاپ قالغۇدەك يېسە، ئۇنىڭغا ھېچ گۇناھ بولمايدۇ. ھەقىقەتەن الله ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر﴿173﴾.*

## پاكىزە ھالال نەرسىلەرنى يېيىشكە بۇيرۇش ۋە ھارام قىلىنغان نەرسىلەرنى بايان قىلىش توغرىسىدا

الله تائالا بۇ ئايەتتە مۆمىنلەرنى رىزىق قىلىپ بەرگەن نەرسىنىڭ پاكىزلىرىنى (يەنى ھالاللىرىنى) يېيىشكە، ئەگەر ئۇلار الله تائالانىڭ ھەقىقىي بەندىسى بولسا، ئۇنىڭ ھالال قىلىپ بەرگەن شۇ نەرسىلىرى ئۈچۈن ئۇنىڭغا شۈكرى ئېيتىشقا بۇيرۇدى. ھارام نەرسىدىن يېيىش دۇئا ۋە ئىبادەتنىڭ مەقبۇل بولمىغىنىدەك ھالال نەرسىدىن يېيىش دۇئا ۋە ئىبادەتنىڭ مەقبۇل بولۇشىغا سەۋەب بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «ئى خالايىقلار شەكسىز الله تائالا پاكتۇر. الله تائالا پەقەت پاك نەرسىنىلا قوبۇل قىلىدۇ. الله تائالا مۆمىنلەرنى پەيغەمبەرلىرىنى بۇيرۇغان نەرسىگە بۇيرۇدى».

الله تائالا پەيغەمبىرىنى بۇيرۇپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئى پەيغەمبەرلەر! ھالال نەرسىلەرنى يەڭلار، ياخشى ئەمەللەرنى قىلىڭلار، مەن ھەقىقەتەن سىلەرنىڭ قىلغان ئەمەللىرىڭلارنى ئوبدان بىلىمەن﴾[2]

الله تائالا مۆمىنلەرنى بۇيرۇپ مۇنداق دەيدۇ: **﴿ئى مۆمىنلەر! بىز سىلەرنى رىزىقلاندۇرغان ھالال**

---

[1] سۈرە نەھل 60 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى.
[2] سۈرە مۆئمىنۇن 51 ـ ئايەت.

**نەرسىلەردىن يەڭلار، ئەگەر اللّٰه غىلا ئىبادەت قىلىدىغان بولساڭلار، اللّٰه غا (يەنى اللّٰه نىڭ ھەددى ـ ھېسابسىز نېمەتلىرىگە) شۈكۈر قىلىڭلار﴾.**

ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇزۇن سەپەر قىلغان، چاچلىرى چۇۋۇق، تۇپا باسقان ھالەتتە ئىككى قولىنى ئاسمانغا سوزۇپ: ئى پەرۋەردىگارىم! ئى پەرۋەردىگارىم! دەپ، چۆل ـ باياۋاندا يۈرگەن بىركىشىنىڭ ھالىنى بايان قىلىپ: «ئۇنىڭ يېمەك ـ ئىچمىكى ۋە كىيىم ـ كېچەكلىرى ھارامدىن كەلگەن ۋە ھارامدىن ئوزۇقلانغان تۇرسا، ئۇنىڭ دۇئاسى قانداقمۇ ئىجابەت بولسۇن؟!» دەيدۇ.

اللّٰه تائالا ئۇلارغا رىزىق ئاتا قىلغانلىقىنى ۋە ئۇلارنى ئۇنىڭ پاكىزىدىن يېيىشكە بۇيرۇغانلىقىنى بايان قىلغاندىن كېيىن. ئۇلارغا ئۇرۇپ ئۆلتۈرۈلگەن، بوغۇپ ئۆلتۈرۈلگەن، ئېگىزدىن يىقىلىپ ئۆلگەن باشقا ھايۋانلار تەرىپىدىن ئۈسۈپ ئۆلتۈرۈلگەن ۋە يىرتقۇچ ھايۋانلار تەرىپىدىن ئۆلتۈرۈلگەن ھايۋانلار (يەنى بوغۇزلانماستىن يۇقىرىدىكى سەۋەبلەر بىلەن ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋانلار) دىن باشقا بىرنەرسىنى ھارام قىلمىغانلىقى بايان قىلدى. اللّٰه تائالا دېڭىز ھايۋانلىرى ئۆزلىگىدىن ئۆلۈپ قالغانلىرىنىڭمۇ ھالاللىقى توغرىسىدا ئالاھىدە بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿سىلەرنىڭ ۋە يولۇچىلارنىڭ مەنپەئەتلىنىشى ئۈچۈن سىلەرگە دېڭىز ھايۋانلىرىدىن، دېڭىزدىن چىقىدىغان يېمەكلىكلەر ھالال قىلىندى﴾[1] بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «دېڭىزنىڭ سۈيى پاكىز، ئۆلۈپ قالغان ھايۋانلىرى ھالالدۇر».

ئىمام شافىئىي، ئەھمەد، ئىبنى ماجە ۋە دارۇقۇتنى قاتارلىقلار ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بىزگە ئىككى خىل ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋان ۋە ئىككى خىل قان ھالال قىلىندى. (ئىككى خىل ھايۋان بولسا)، بېلىق بىلەن چېكەتكەدۇر. (ئىككى خىل قان بولسا)، جىگەر بىلەن تالدۇر. بۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەر اللّٰه تائالا خالىسا ئالدىمىزدا كېلىدۇ.

ئىمام شافىئىي ۋە باشقىلارنىڭ قارىشىچە: ئۆلۈكنىڭ سۈتى ۋە ئۇنىڭ ئىچىدىكى تۇخۇمى نىجىستۇر ۋە ئۇنىڭ سۈتىنىڭ قايماقلىرىمۇ نىجىستۇر، دېگەن مەشھۇر رىۋايەت بار. ساھابىلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا بۇنىڭ خىلاپىغا قارىشى بار. ساھابىلار ۋە كاپىرلارنىڭ قايمىقىدىن يېگەنلىكى شافىئىي مەزھىبىدىكىلەرنىڭ "ئۆلۈكنىڭ سۈتىنىڭ قايمىقى نىجىس" دېگەن سۆزىگە قارشىدۇر.

ئىبنى ماجە، سالمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سېرىق ماينىڭ، قايماقنىڭ ۋە ياۋا ئېشەكنىڭ ھۆكمىدىن سورالغاندا، ئۇ: «ھالال دېگەن اللّٰه تائالا ئۆزىنىڭ كىتابىدا (يەنى قۇرئاندا) ھالال قىلغان نەرسە، ھارام دېگەن اللّٰه تائالا ئۆزىنىڭ كىتابىدا ھارام قىلغان نەرسە، (اللّٰه تائالا ھالالمۇ قىلمىغان ۋە ھاراممۇ قىلمىغان) نەرسە، اللّٰه تائالانىڭ كەچۈرۈۋەتكەن نەرسىلەرنىڭ قاتارىدىن (يەنى ئۇنىڭدىن پايدىلانسا ھېچقانداق گۇناھ يوق)» دەپ جاۋاب بەردى[2]. شۇنىڭدەك اللّٰه تائالا مۇسۇلمانلارغا چوشقىنىڭ گۆشىنى ۋە يېغىنى مەيلى ئۇ بوغۇزلانسۇن ياكى ئۆزى ئۆلۈپ قالغان بولسۇن، ھارام قىلدى ـ يەنى اللّٰه تائالانىڭ نامى بىلەن ئەمەس بۇتنىڭ ۋە ئۇنىڭدىن باشقا نەرسىلەرنىڭ نامى بىلەن بوغۇزلانغان نەرسىنىڭ گۆشىنى ھارام قىلدى.

---

[1] سۈرە مائىدە 96 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى.

[2] يەنى ھۆكمى سورالغان نەرسىلەرنى اللّٰه تائالا قۇرئاندا ھالاللىنىڭ قاتارىدىن ياكى ھارامنىڭ قاتارىدىنمۇ كەلتۈرمىدى. ئۇ اللّٰه تائالا ئىشلەتسەڭلار بولىدۇ دەپ يول قويغان نەرسىلەرنىڭ قاتارىدىن سانىلىدۇ.

ئىمام قۇرتۇبى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن غەيرى ئەرەب (كاپىرلىرى) ئۆزىنىڭ بايراملىرىغا ئاتاپ بوغۇزلىغان نەرسىسىنىڭ (گۆشىدىن) مۇسۇلمانلارغا ھەدىيە قىلىپ بەرسە (ئۇنى قانداق قىلىش توغرىسىدا) سورىغاندا. ئۇ: «سىلەر كاپىرلارنىڭ شۇ كۈن ئۈچۈن ئاتاپ بوغۇزلىغان نەرسىنىڭ (گۆشىدىن) يېمەڭلار، ئۇلارنىڭ مېۋىلىرىدىن (يەنى ئۇلارنىڭ سىلەرگە ھەدىيە قىلغان مېۋىلىرىنى) يەڭلار» دەپ جاۋاب بەرگەنلىكىنى رىۋايەت قىلدى.

## ئوزۇقلۇقى تۈگەپ قېلىنىپ قالغان كىشى ئۈچۈن ھارام نەرسىنى يېيىشنىڭ دورۇسلىقى توغرىسىدا

اللە تائالا ھالال يېمەكلىك تېپىلماي (تائام يېمىسە ئۆلۈپ كېتىدىغان دەرىجىدە) زۆرۈر ۋە ئېھتىياجى چۈشۈپ قالغان ۋاقىتتا اللە تائالا يۇقىرىدا ھارام قىلغان نەرسىلەرنى يېيىشنى دورۇس قىلىپ بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**كىمكى ئۆز ئىختىيارىچە ئەمەس، ئىلاجىسىزلىقتىن (يۇقىرىقى ھارام قىلىنغان نەرسىلەردىن) ھاياتىنى ساقلاپ قالغۇدەك يېسە**﴾ يەنى جېنىنى ساقلاپ قالغۇدەك قورسىقىنى بەك تويغۇزىۋاتمىگۈدەك يېسە ﴿**ئۇنىڭغا ھېچ گۇناھ بولمايدۇ**﴾ يەنى ئۇنىڭ يېگەنلىكىگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ.

مۇجاھىد بۇ ئايەت ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: ئەگەر بۇلاڭچىلىق قىلىش، مۇسۇلمانلارنىڭ باشلىقلىرىغا قارشى چىقىش ياكى بىر گۇناھ ئىشنى قىلىش ئۈچۈن چىقىپ ھارام نەرسىنى يېيىشكە مەجبۇر بولۇپ قالسا ئۇنى يېيىش دورۇس بولمايدۇ. بۇنىڭدىن باشقا ھالەتلەردە دورۇس بولىدۇ.

﴿**ھەقىقەتەن اللە ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر**﴾ ئۆزىنىڭ ھالال تائامى يوق قېلىنىپ قالغان ئادەم ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋان بىلەن باشقا بىرسىنىڭ يېيىشكە بولىدىغان نەرسىلىرىنى ئىگىسىنىڭ رۇخسىتىسىز ئالغان بولسا (بۇ ئىككى ھارامدىن يەنى ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋان ۋە ئىگىسىدىن رۇخسەتسىز ئېلىنغان (لېكىن يېيىشكە بولىدىغان) نەرسىدىن قايسىسىنى يېسە دورۇس بولىدۇ؟) بۇنداق ئەھۋالدا ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋاننى يېيىشى دورۇس ئەمەس. بەلكى ئۇ ھېچ ئىككىلەنمەستىنلا باشقىلارنىڭ يېيىشكە بولىدىغان نەرسىلىرىدىن يېسە دورۇس بولىدۇ.

بۇ ھەقتە ئىبنى ماجە، ئۇبباد ئىبنى شۇرەھبىلنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىر يىلى بىزگە ئاچارچىلىق يەتتى، مەن مەدىنىگە كېلىپ بىر باغقا كىردىم، ئاندىن بىر باشاقنى ئېلىپ ئۇنى ئۇۋۇۋاپ يېدىم ۋە خالتامغىمۇ ئالدىم، كېيىن باغۇەن كېلىپ مېنى ئۇرۇپ كىيىمىمنى ئېلىۋالدى. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ بولغان ئىشنى ئۇنىڭغا سۆزلەپ بەردىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شۇ كىشىگە: «ئۇ ئاچ تۇرسا ئۇنىڭغا تائام بەرمىدىڭ ۋە بىلمىسىز تۇرسا بىلىم ئۆگىتىپ قويمىدىڭ» دېدى. ئاندىن مېنىڭ كىيىمىمنى قايتۇرۇپ بېرىشكە ۋە تائامدىن بېرىشكە بۇيرۇدى.

بۇ ھەقتىكى ھەدىسلەرنىڭ ئىچىدە ئەمرى ئىبنى شۇئەيبنىڭ مۇنۇ ھەدىسىمۇ بار. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن دەرەختىكى مېۋىنى يېسە قانداق بولىدىغانلىقى توغرىسىدا سورالدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھاجاتمەن كىشىدىن بىرسى مېۋىدىن قاچىغا قاچىلىماستىن (يەنى ئۇنىڭدىن بىر نەرسىگە قاچىلاپ ئېلىپ چىقىپ كەتمەستىن) ئۈلتۈرۈپ يېسە ئۇنىڭغا ھېچ گۇناھ يوق» دەپ جاۋاب بەردى.

﴿ھەقىقەتەن الله ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە سەئىد ئىبنى جۇبەير مۇنداق دەيدۇ: ھارامدىن يېگەن نەرسىنى كەچۈرۈۋەتكۈچى، ھاجەت بولۇپ قالغان چاغدا ھارامنى ھالال قىلىپ بېرىشى بىلەن رەھىم قىلغۇچى دېگەنلىك بولىدۇ. مەسرۇقنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر كىشى ھالال بىر نەرسە يوق ئەھۋالدا ھارامنى يەپ ـ ئىچىشكە مەجبۇر بولۇپ قېلىپ ئۇنى يېمەي ۋە ئىچمەي (ئاچلىقتىن) ئۆلگەن بولسا، دوزاخقا كىرىدۇ[1].

* * * * * *

إِنَّ ٱلَّذِينَ يَكۡتُمُونَ مَآ أَنزَلَ ٱللَّهُ مِنَ ٱلۡكِتَٰبِ وَيَشۡتَرُونَ بِهِۦ ثَمَنٗا قَلِيلًا ۙ أُوْلَٰٓئِكَ مَا يَأۡكُلُونَ فِي بُطُونِهِمۡ إِلَّا ٱلنَّارَ وَلَا يُكَلِّمُهُمُ ٱللَّهُ يَوۡمَ ٱلۡقِيَٰمَةِ وَلَا يُزَكِّيهِمۡ وَلَهُمۡ عَذَابٌ أَلِيمٌ ﴿١٧٤﴾ أُوْلَٰٓئِكَ ٱلَّذِينَ ٱشۡتَرَوُاْ ٱلضَّلَٰلَةَ بِٱلۡهُدَىٰ وَٱلۡعَذَابَ بِٱلۡمَغۡفِرَةِ ۚ فَمَآ أَصۡبَرَهُمۡ عَلَى ٱلنَّارِ ﴿١٧٥﴾ ذَٰلِكَ بِأَنَّ ٱللَّهَ نَزَّلَ ٱلۡكِتَٰبَ بِٱلۡحَقِّ ۗ وَإِنَّ ٱلَّذِينَ ٱخۡتَلَفُواْ فِي ٱلۡكِتَٰبِ لَفِي شِقَاقِۭ بَعِيدٖ ﴿١٧٦﴾

*الله كىتابتا (يەنى تەۋراتتا) نازىل قىلغان نەرسىلەرنى يوشۇرىدىغان ۋە ئۇنى ئازغىنا پۇلغا ساتىدىغانلارنىڭ قارنىغا يېگىنى پەقەت ئوتتۇر (چۈنكى، ئۇلارنىڭ يېگەن شۇ ھارام مېلى ئۇلارنى دوزاخقا ئېلىپ بارىدۇ)، قىيامەت كۈنى الله ئۇلارغا (ئۇلارنى خۇشال قىلىدىغان) سۆز قىلمايدۇ، ئۇلارنى (گۇناھلىرىدىن) پاكلىمايدۇ، ئۇلار قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ﴿174﴾. ئەنە شۇلار ھىدايەتنى گۇمراھلىققا، مەغپىرەتنى ئازابقا، (يەنى جەننەتنى دوزاخقا) تېگىشتى، ئۇلار دوزاخ ئازابىغا نېمىدېگەن چىداملىق! ﴿175﴾. بۇ (قاتتىق ئازاب) شۇنىڭ ئۈچۈنكى، الله ھەقىقەتەن ھەق كىتابنى (تەۋراتنى) نازىل قىلدى (ئۇلار تەۋراتتىكى نەرسىلەرنى يوشۇردى ۋە ئۆزگەرتىۋەتتى)، كىتاب توغرىسىدا ئىختىلاپ قىلغۇچىلار چوڭقۇر نىزادىدۇر﴿176﴾.*

## يەھۇدىيلارنىڭ الله تائالا چۈشۈرگەن نەرسىنى يوشۇرغانلىقى ئۈچۈن ئەيىبلەنگەنلىكى توغرىسىدا

﴿الله كىتابتا (يەنى تەۋراتتا) نازىل قىلغان نەرسىلەرنى يوشۇرىدىغان ۋە ئۇنى ئازغىنا پۇلغا ساتىدىغانلارنىڭ قارنىغا يېگىنى پەقەت ئوتتۇر (چۈنكى، ئۇلارنىڭ يېگەن شۇ ھارام مېلى ئۇلارنى دوزاخقا ئېلىپ بارىدۇ)﴾ يەنى يەھۇدىيلار ئۆزلىرىنىڭ كىتابلىرىدىكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەققىي پەيغەمبەر ئىكەنلىكىگە گۇۋاھ بولىدىغان سۈپەتلىرىنى يوشۇرىدۇ. چۈنكى ئەگەر يەھۇدىيلار (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈپەتلىرىنى) ئاشكارىلاپ قويسا، كىشىلەرنىڭ ئۆزلىرىنى تاشلاپ ئۇنىڭغا ئەگىشىپ كېتىشىدىن، ئۆزلىرىنىڭ باشقىلار ئۈستىدىكى ھۆكۈمرانلىقىنىڭ ئاجىزلاپ قېلىشى، شۇنداقلا ئەرەبلەرنىڭ ئۇلارنى چوڭ بىلىپ، ئۇلارغا بېرىدىغان سوۋغاتلىرىدىن مەھرۇم قېلىشىدىن

[1] ئۇنىڭ دوزاخقا كىرىشى **الله** تائالا ئۇنى موھتاج بولۇپ قالغاندا ھارام بولسىمۇ يەپ جاننى قۇتۇلدۇرۇشقا بۇيرۇغانلىقى ئۈچۈندۇر. ئۇ **الله** تائالانىڭ شۇ بۇيرۇقىغا بويسۇنمىغانلىقى ئۈچۈن دوزاخقا كىرىشكە لايىق بولىدۇ.

قورقىشىدۇر، شۇڭا ھەرنەرسىنى يوشۇرۇشقا ئۇرۇنىدۇ. ئۇلار بۇنىڭ بىلەن كىچىككىنە پايدىغا ئۆزلىرىنى ساتتى. ئۇلار شۇ كىچىككىنە پايدىغا توغرا يولنى، ھەقىقەتكە ئەگىشىشنى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇ اللە تائالا تەرىپىدىن ئېلىپ كەلگەن نەرسىگە ئىشىنىشنى تېگىشتى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە زىيان تارتتى. ئۇلارنىڭ دۇنيادا زىيان تارتىشى شۇنىڭدىن ئىبارەتكى، (ئىشلار ئۇلارنىڭ ئويلىغانلىرىدەك بولماي) اللە تائالا ناھايىتى ئوچۇق ۋە كەسكىن پاكىت ئىسپاتلارنى كەلتۈرۈش ئارقىلىق بەندىلىرىگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەقىقىي راست پەيغەمبەرلىكىنى ئىسپاتلاپ بەردى. (يەھۇدىيلارنىڭ) ئۇنىڭغا ئەگىشىپ كېتىشىدىن قورققان كىشىلەر ئۇنىڭغا ئىشىنىپ پەيغەمبەر بىلەن بىللە يەھۇدىيلارنىڭ قارىشىسىغا ئۇرۇشىدىغان ياردەمچىلەرگە ئايلاندى. ئەمما ئاخىرەتتە زىيان تارتىش يەھۇدىيلار (اللە تائالانىڭ) غەزىپىگە ھەسسىلەپ ئۇچرىدى. اللە تائالا ئۇلارنى ئۆزىنىڭ كىتابىدا بىر نەچچە يەردە ئەيىبلىدى. تۆۋەندىكى ئايەتلەر بۇلارنىڭ قاتارىدىن ﴿**اللە كىتابتا (يەنى تەۋراتتا) نازىل قىلغان نەرسىلەرنى يوشۇرىدىغان ۋە ئۇنى ئازغىنا پۇلغا ساتىدىغانلارنىڭ قارنىغا يېگىنى پەقەت ئوتتۇر (چۈنكى، ئۇلارنىڭ يېگەن شۇ ھارام مېلى ئۇلارنى دوزاختا ئېلىپ بارىدۇ)**﴾ يەنى ئۇلار ھەقىقەتنى يوشۇرغانلىقنىڭ جازاسى ئۈچۈن قورساقلىرىغا قىيامەت كۈنى لاۋۇلداپ تۇرىدىغان ئوتنى يەيدۇ.

اللە تائالا دائىم كىشىلەرنىڭ قىيامەت كۈنى ئوت يەيدىغانلىقى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: ﴿**زۇلۇم قىلىپ يېتىملەرنىڭ مال ـ مۈلكىنى (ناھەق) يەۋالىدىغانلار، شۈبھىسىزكى، قورسىقىغا (قىيامەت كۈنى يېنىپ تۇرىدىغان) ئوتنى يەۋالغان بولىدۇ، ئۇلار يېنىپ تۇرغان ئوتقا (يەنى دوزاختا) كىرىدۇ**﴾[1] بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «ئالتۇن ۋە كۈمۈش قاچىدا تاماق يېگەن ياكى بىر نەرسە ئىچكەن كىشىنىڭ قورسىقىدا جەھەننەمنىڭ ئوتى گۈركىرەپ كۆيىدۇ».

﴿**قىيامەت كۈنى اللە ئۇلارغا (ئۇلارنى خۇشال قىلىدىغان) سۆز قىلمايدۇ، ئۇلارنى (گۇناھلىرىدىن) پاكلىمايدۇ، ئۇلار قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ**﴾ ئۇنداق بولۇشى يەھۇدىيلار بىلىپ تۇرۇپ ھەقىقەتنى يوشۇرۇپ (اللە تائالانىڭ) غەزىپىگە ھەقلىق بولغانلىقى ئۈچۈن اللە تائالانىڭ ئۇلارغا غەزەپ قىلغانلىقىدىندۇر. (اللە تائالا) ئۇلارغا ياخشى نەزەر بىلەن قارىمايدۇ. بەلكى ئۇلارنى خورلىغۇچى ئازابلار بىلەن ئازابلايدۇ.

ئاندىن اللە تائالا ئۇلار توغرۇلۇق مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئەنە شۇلار ھىدايەتنى گۇمراھلىققا تېگىشتى**﴾ يەنى ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ كىتابلىرىدا كەلگەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈپەتلىرىنى، ئۇنىڭ پەيغەمبەر بولۇپ كېلىشىنى ۋە ئۇنىڭ بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەرنىڭ كىتابلىرىدىن قالغان بېشارەتلىرىنى، ئۇنىڭغا ئەگىشىش ۋە ئۇنىڭغا ئىشىنىشتىن ئىبارەت توغرا يولنى، ئۇنى يالغانچىغا چىقىرىش، ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتماسلىق ۋە ئۆزلىرىنىڭ كىتابلىرىدىكى ئۇنىڭ سۈپەتلىرىنى يۇشۇرۇشقا ئوخشاش ئىبارەت ئازغۇنلۇقلارغا تېگىشتى.

﴿**مەغپىرەتنى ئازابقا، (يەنى جەننەتنى دوزاخقا) تېگىشتى**﴾ يەنى ئۇلار يۇقىرىدىكى ئىشلارنى قىلىش ئارقىلىق (اللە تائالانىڭ) مەغپىرىتىنى ئازابقا تېگىشتى. ﴿**ئۇلار دوزاخ ئازابىغا نېمىدېگەن چىدامليق**﴾ اللە تائالا بۇ ئايەتتە. ئۇلارنىڭ ناھايىتى چىدىغۇسىز قىيىن ـ قىستاق ۋە ئازابلارنىڭ ئىچىدە تۇرغانلىقىنى كۆرگەن كىشى، ئۇلار ئۇنىڭغا قانداق چىدىغاندۇ دەپ ھەيران قالغۇدەك دەرىجىدە

[1] سۈرە نىسا 10 ـ ئايەت.

ئۇلارغا قورقۇنچلۇق قاتتىق ئازاب بولىدىغانلىقىنى بايان قىلدى. اللہ تائالا بىزنى بۇنداق ئازابتىن ساقلىسۇن ـ ئامىن!

﴿**بۇ (قاتتىق ئازاب) شۇنىڭ ئۈچۈنكى، اللہ ھەقىقەتەن ھەق كىتابنى (تەۋراتنى) نازىل قىلدى (ئۇلار تەۋراتتىكى نەرسىلەرنى يوشۇردى ۋە ئۆزگەرتىۋەتتى)**﴾ يەنى ئۇلار شۇ قاتتىق ئازابقا ھەقلىق بولدى. چۈنكى، اللہ تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭدىن ئىلگىرى ئۆتكەن پەيغەمبەرلىرىگە كىتابلارنى ھەقىقەتنى بەرپا قىلىش ۋە ناھەقنى يوقىتىش ئۈچۈن نازىل قىلدى. ئۇ يەھۇدىيلار اللہ تائالانىڭ ئايەتلىرىنى كەمسىتتى. ئۇلارنىڭ كىتابى ئۇلارنى بۇ توغرىسىدىكى ئىلىمنى يوشۇرماي ئۇنى كەڭ يېيىشقا بۇيرۇسىمۇ. ئۇنىڭغا (يەنى كىتابىغا) خىلاپلىق قىلىپ ئۇنىڭغا ئىشەنمىدى. پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ ئاخىرقىسى بولغان بۇ پەيغەمبەر (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام) ئۇلارنى اللہ تائالا تەرىپىگە چاقىردى. ئۇلارنى ياخشىلىققا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توستى. ۋەھالەنكى ئۇلار ئۇنىڭغا ئىشەنمەي، قارشىلىشىپ ئۇنىڭدىن تاندى ۋە ئۇنىڭ سۈپەتلىرىنى يوشۇردى ھەمدە اللہ تائالانىڭ پەيغەمبەرلىرىگە چۈشۈرگەن ئايەتلىرىنى كەمسىتتى. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇلار شۇ قورقۇنچلۇق قاتتىق ئازابقا ھەقلىق بولدى.

شۇڭا اللہ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**بۇ (قاتتىق ئازاب) شۇنىڭ ئۈچۈنكى، اللہ ھەقىقەتەن ھەق كىتابنى (تەۋراتنى) نازىل قىلدى (ئۇلار تەۋراتتىكى نەرسىلەرنى يوشۇردى ۋە ئۆزگەرتىۋەتتى)، كىتاب توغرىسىدا ئىختىلاپ قىلغۇچىلار چوڭقۇر نىزادىدۇر**﴾.

* * * * * * *

۞ لَّيۡسَ ٱلۡبِرَّ أَن تُوَلُّواْ وُجُوهَكُمۡ قِبَلَ ٱلۡمَشۡرِقِ وَٱلۡمَغۡرِبِ وَلَٰكِنَّ ٱلۡبِرَّ مَنۡ ءَامَنَ بِٱللَّهِ وَٱلۡيَوۡمِ
ٱلۡأٓخِرِ وَٱلۡمَلَٰٓئِكَةِ وَٱلۡكِتَٰبِ وَٱلنَّبِيِّـۧنَ وَءَاتَى ٱلۡمَالَ عَلَىٰ حُبِّهِۦ ذَوِي ٱلۡقُرۡبَىٰ وَٱلۡيَتَٰمَىٰ وَٱلۡمَسَٰكِينَ
وَٱبۡنَ ٱلسَّبِيلِ وَٱلسَّآئِلِينَ وَفِي ٱلرِّقَابِ وَأَقَامَ ٱلصَّلَوٰةَ وَءَاتَى ٱلزَّكَوٰةَ وَٱلۡمُوفُونَ بِعَهۡدِهِمۡ إِذَا
عَٰهَدُواْۖ وَٱلصَّٰبِرِينَ فِي ٱلۡبَأۡسَآءِ وَٱلضَّرَّآءِ وَحِينَ ٱلۡبَأۡسِۗ أُوْلَٰٓئِكَ ٱلَّذِينَ صَدَقُواْۖ وَأُوْلَٰٓئِكَ هُمُ
ٱلۡمُتَّقُونَ ١٧٧

***سىلەرنىڭ كۈن چىققان ۋە كۈن پاتقان تەرەپكە يۈزكەلتۈرۈشۈڭلارنىڭ ئۆزىلا ياخشى ئەمەلگە ياتمايدۇ. بەلكى اللہ غا، ئاخىرەت كۈنىگە، پەرىشتىلەرگە، كىتابقا (يەنى اللہ نازىل قىلغان كىتابلارغا)، پەيغەمبەرلەرگە ئىمان كەلتۈرۈش، اللہ نى سۆيۈش يۈزىسىدىن خىش ـ ئەقرىبالارغا، يېتىملەرگە، مىسكىنلەرگە، ئىبنى سەبىللەرگە (يەنى پۇل ـ مېلىدىن ئالاقىسى ئۈزۈلۈپ قالغان مۇساپىرلارغا)، سائىللارغا ۋە قۇللارنىڭ ئازاتلىقىقا ئېرىشىشىگە پۇل ـ مال ياردەم بېرىش، ناماز ئوقۇش، زاكات بېرىش، ئەھدىگە ۋاپا قىلىش، يوقسۇزلۇققا، كېسەللىككە ۋە (اللہ نىڭ يولىدا قىلىنغان) ئۇرۇشقا بەرداشلىق بېرىش ياخشى ئەمەلگە كىرىدۇ. ئەنە شۇلار (يەنى يۇقىرىقى سۈپەتلەرگە ئىگە كىشىلەر) (ئىمانىدا) راستچىل ئادەملەردۇر، ئەنە شۇلار تەقۋادار ئادەملەردۇر*** ﴿177﴾.

## بارلىق ياخشىلىقلار توغرىسىدا

بۇ ئايەت نۇرغۇنلىغان پاساھەتلىك سۆزلەرنى ئومۇمىيۈزلۈك قائىدىلەرنى ۋە توغرا ئەقىدىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ـ الله تائالا مۆمىنلەرنى بىرىنچى قېتىم بەيتۇل مۇقەددەسكە يۈز كەلتۈرۈشنى بۇيرۇغان بولسا، كېيىن ئۇلارنىڭ (بەيتۇل مۇقەددەستىن) كەبىگە يۈز كەلتۈرۈشكە بۇيرۇغان چاغدا، بىر تۈركۈم ئەھلى كىتاب ۋە بەزى مۇسۇلمانلارغا ئېغىر تۇيۇلدى. ئاندىن الله تائالا ئۇنداق قىلىشنىڭ ھېكمىتىنى بايان قىلىپ (بۇ ئايەتنى) نازىل قىلدى. ئۇ ھېكمەت بولسا الله تائالاغا بويسۇنۇش، ئۇنىڭ قىل دېگەن ئىشلىرىنى قىلىش، ئۇ قەيەرگە يۈز كەلتۈر دېگەن بولسا شۇ يەرگە يۈز كەلتۈرۈش ۋە ئۇ يول قويغان نەرسىگە ئەگىشىشتۇر. مۇشۇنداق قىلىش ياخشىلىق، تەقۋادارلىق ۋە كامىل ئىمان ھېسابلىنىدۇ. كۈن چىقىش ياكى كۈن پېتىش تەرەپكە يۈز كەلتۈرۈش الله تائالانىڭ بۇيرۇقى ۋە ئۇنىڭ يول قويۇپ بېرىشى بىلەن بولمىسا ئۇ ياخشىلىق ۋە الله تائالاغا بويسۇنغانلىق ھېسابلانمايدۇ.

شۇڭا الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿الله غا ئۇلارنىڭ گۆشلىرى ۋە قانلىرى يېتىپ بارمايدۇ، الله غا يېتىدىغىنى پەقەت سىلەرنىڭ تەقۋادارلىقىڭلاردۇر﴾[1] ئەبۇئالىيە مۇنداق دەيدۇ: يەھۇدىيلار كۈن پېتىش تەرەپكە، خرىستىئانلار كۈن چىقىش تەرەپكە يۈز كەلتۈرەتتى. ئاندىن الله تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى. **﴿سىلەرنىڭ كۈن چىققان ۋە كۈن پاتقان تەرەپكە يۈزكەلتۈرۈشۈڭلارنىڭ ئۆزىلا ياخشى ئەمەلگە ياتمايدۇ﴾** يەنى ئىمان سۆزىنىڭ ھەقىقىتى بولسا، ئەمەل قىلىشتۇر. **﴿بەلكى الله غا، ئاخىرەت كۈنىگە، پەرىشتىلەرگە، كىتابقا (يەنى الله نازىل قىلغان كىتابلارغا)، پەيغەمبەرلەرگە ئىمان كەلتۈرۈش﴾**.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىمام سەۋرى مۇنداق دەيدۇ: بۇ ئايەت پۈتۈن ياخشىلىقلارنىڭ تۈرلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئۇ ناھايىتى توغرا ئېيتقان. چۈنكى، بۇ ئايەتتىكى ئىشلار بىلەن سۈپەتلەنگەن كىشى ھەممە تەرەپتىن ئىسلامنىڭ ئىچىگە كىرگەن ۋە پۈتۈن ياخشىلىقنىڭ جۇغلانمىسىنى قولغا كەلتۈرگەن بولىدۇ. ئۇ بولسىمۇ ئۇنىڭدىن باشقا ئىبادەتكە لايىق زات بولمىغان بىر الله تائالاغا ئىمان كەلتۈرۈشتۇر ۋە الله تائالا بىلەن ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىرىنىڭ ئارىلىقىدا ئەلچى بولغان پەرىشتىلەرنىڭ بارلىقىغا ئىشىنىشى، **﴿كىتابقا (يەنى الله نازىل قىلغان كىتابلارغا)﴾** بۇ بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەرگە چۈشكەن كىتابلاردىن باشلاپ ئەڭ ئاخىرقىسىغىچە يەنى پۈتۈن ياخشىلىق جۇغلانغان دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ بەخت ـ سائادىتىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئۇنىڭ چۈشۈشى بىلەن ئۇنىڭدىن باشقا كىتابلارنىڭ ھۆكمىنى بىكار قىلىدىغان ۋە ئۆزىدىن بۇرۇنقى ھەممە كىتابلارنى تەستىق قىلىدىغان، كىتابلارنىڭ ئەڭ ئۇلۇغى بولغان قۇرئان كەرىمگىچە بولغان كىتابلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

**﴿الله نى سۆيۈش يۈزىسىدىن خىش ـ ئەقرىبالارغا، يېتىملەرگە، مىسكىنلەرگە، ئىبنى سەبىللەرگە (يەنى يول ـ مېلىدىن ئايرىلىپ قالغان مۇساپىرلارغا)، سائىللارغا ۋە قۇللارنىڭ ئازاتلىقىغا ئېرىشىشىگە پۇل ـ مال ياردەم بېرىش﴾** يەنى مالنى ياخشى كۆرۈپ ۋە ئۇنىڭغا قىزىقىپ تۇرۇپ (كىشىلەرگە) بەرگەنلەرنى كۆرسىتىدۇ.

---

[1] سۈرە ھەج 37 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى.

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىمنىڭ ھەدىسىدە ئەبۇھۇرەيرىنىڭ مۇنداق رىۋايەت قىلغانلىقى بايان قىلىنىدۇ: «ئەڭ ياخشى سەدىقە، سىنىڭ ساق ــ سالامەت، ئېھتىياجلىق، باي بولۇشنى ئارزۇ قىلىپ يوقسۇزلۇق يېتىپ قېلىشتىن قورقۇپ تۇرغان چاغدا بەرگەن سەدىقەڭدۇر».

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۆزى موھتاج تۇرۇقلۇق، مىسكىنگە، يېتىمگە ۋە ئەسىرگە تائام بېرىدۇ (ئۇلار ئېيتىدۇ) «سىلەرگە بىز الله نىڭ رازىلىقى ئۈچۈن تائام بېرىمىز، سىلەردىن (بۇنىڭ بەدىلىگە) ھېچقانداق مۇكاپات ۋە تەشەككۈر تەلەپ قىلمايمىز»﴾[1] ﴿ياخشى كۆرگەن نەرسەڭلاردىن سەرپ قىلمىغىچە (يەنى ماللىرىڭلارنىڭ ياخشىسىنى سەدىقە قىلمىغىچە) ھەرگىز ياخشىلىققا (يەنى جەننەتكە) ئېرىشەلمەيسىلەر﴾[2] ﴿ئۇلاردىن (يەنى مۇھاجىرلاردىن) مەدىنىدە يەرلىك بولغان، ئىمانى كۈچلۈك بولغانلار (يەنى ئەنسارىلار) بۇرۇنغا ھىجرەت قىلىپ كەلگەنلەرنى (يەنى مۇھاجىرلارنى) دوست تۇتىدۇ، ئۇلارغا بېرىلگەن نەرسىلەر ئۈچۈن ئىچى تارلىق قىلمايدۇ، ئۇلار موھتاج تۇرۇقلۇق (مۇھاجىرلارنىڭ مەنپەئەتىنى ئۆزلىرىنىڭ مەنپەئەتى) دىن ئەلا بىلىدۇ﴾[3].

﴿الله نى سۆيۈش يۈزىسىدىن خىش ـ ئەقرىبالارغا﴾ يەنى ئەر كىشىنىڭ ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرى، سەدىقە بېرىلىشكە لاياقەتلىك كىشىلەردۇر. ئۇلارنىڭ سەدىقىگە ئەڭ لاياقەتلىك كىشى ئىكەنلىكى توغرىسىدا ھەدىستە مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدى: «(باشقا) مىسكىنلەرگە بېرىلگەن سەدىقە بىر سەدىقە ھېسابلىنىدۇ. ئۇرۇق ـ تۇغقانلارغا بېرىلگەن سەدىقە ئىككى سەدىقە ھېسابلىنىدۇ. بۇنىڭ بىرى سەدىقە يەنە بىرى تۇغقاندارچىلىق مېھرىنى يەتكۈزگەنلىك ئۈچۈندۇر. ئۇلار ساڭا سىنىڭ ياخشىلىقىڭغا ۋە سىنىڭ بىر نەرسە بېرىشىڭگە ئەڭ لاياقەتلىك كىشىلەردۇر». الله تائالا ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىشنى، بۇنىڭدىن باشقا كۆپ جايلاردا بۇيرۇپ كەلدى.

﴿يېتىملەرگە﴾ يەنى ئۇلار بالاغەتكە يېتىشتىن ۋە بىرەر ئىشنى قىلالىغۇدەك بولۇشتىن بۇرۇن ئاتىلىرى ئۆلۈپ كەتكەن، بىرەر تىرىكچىلىك يولى يوق، ئاجىز ۋە كىچىك بالىلاردۇر. ئابدۇرازاق ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «(بىر بالا) بالاغەتكە يېتىپ بولغىنىدىن كېيىن يېتىم ھېسابلانمايدۇ».

﴿مىسكىنلەرگە﴾ يەنى ئۇلار ئۆزلىرىگە يېتەرلىك تائام ۋە كىيىم ـ كېچەك ۋە ياتقىلى يەر (يەنى ئۆي) تاپالمايدىغان كىشىلەردۇر. بۇلارغا ئۆزلىرىنىڭ ھاجىتىگە يېتەرلىك بىر نەرسە بېرىلىدۇ.

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «مىسكىن دېگەن: بىر تال ياكى ئىككى تال خورما، بىر لوقما ياكى ئىككى لوقما نان بىلەن قايتۇرىدىغان (يەنى بىر تال ياكى ئىككى تال خورما بەرسە ياكى بىر لوقما ياكى ئىككى لوقما نان بەرسە شۇنى ئېلىپ قايتىپ كېتىدىغان) كىشىلەرنىڭ ئۆيلىرىنى ئايلىنىپ يۈرىدىغان كىشى ئەمەس. لېكىن مىسكىن دېگەن ئۆزىنىڭ ئېھتىياجىنى قامداش ئۈچۈن بىر نەرسە تاپالمايدىغان (كىشىلەر ئۇنىڭ ئاشۇ ھالدا ئىكەنلىكىنى) بىلمەيدىغان كىشىدۇر[4]».

[1] سۈرە ئىنسان 8 ــ 9 ـ ئايەتلەر.
[2] سۈرە ئال ئىمران 92 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە ھەشر 9 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى.
[4] يەنى ئۇ شۇنداق يوقسۇل بولسىمۇ ئۆزىنىڭ يوقسۇللۇقىنى كىشىلەرگە بىلدۈرمەي ئېپپەتتە بىلەن ياشىغان كىشى بولغاچقا، ئۇ سەدىقە قىلىنىشقا ئەڭ لاياقەتلىكتۇر.

﴿**ئىبن سەبىللەرگە (يەنى پۇل ـ مېلىدىن ئالاقىسى ئۈزۈلۈپ قالغان مۇساپىرلارغا)**﴾ يەنى بۇ مال ـ مۈلك تۈگەپ قالغان مۇساپىر كىشىدۇر. بۇنىڭغا ئۆزىنىڭ يۇرتىغا كېتىۋالغۇدەك بىر نەرسە بېرىلىدۇ. شۇنىڭدەك ياخشى (مەسىلەن بىلىم ئېلىش ياكى جىهادقا بېرىشقا ئوخشاش) ئىشلارنى، دەپ سەپەر قىلماقچى بولغان كىشىگىمۇ بېرىپ ـ كېلىشكە يېتەرلىك ئىقتىساد بېرىلىدۇ. ئۇلارنىڭ ئىچىگە مېهمان بولۇپ كەلگەن كىشىمۇ كىرىدۇ.

بۇ ھەقتە ئەلى ئىبنى ئەبۇتەلھە، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «(مال ـ مۈلكى ئۈزۈلۈپ قالغان مۇساپىر دېگەن مۇسۇلمانلارنىڭ (ئۆيلىرىگە) مېهمان بولۇپ چۈشكەن كىشىدۇر». مېهماننىڭمۇ بۇلارنىڭ قاتارىغا كىرىدىغانلىقى توغرىسىدىكى كۆز قاراشلار نۇرغۇنلىغان ئالىملاردىن رىۋايەت قىلىنىدى.

﴿**سائىللارغا**﴾ يەنى بىر نەرسە سورىغۇچىلارغىمۇ زاكات ۋە سەدىقە بېرىلىدۇ.

﴿**ۋە قۇللارنىڭ ئازاتلىققا ئېرىشىشىگە پۇل ـ مال ياردەم بېرىش**﴾ يەنى خوجايىنىغا مەلۇم مىقداردا پۇل تۆلەپ ئۆزىنى ئازاد ـ قىلىشى ئۈچۈن پۈتۈشكەن كىشىنى كۆرسىتىدۇ.

﴿**نامـاز ئوقـۇش**﴾ يەنى نامازنى ئۇنىڭ رۇكۇ، سەجدە ۋە ئۇنىڭدىن باشقا پەرز، ۋاجىبلىرىنى ئىسلام دىنىدا كۆرسىتىلگەن بويىچە قىلىپ ئۆز ۋاقتىدا ئادا قىلىش. ﴿**زاكات بېرىش**﴾ مالنىڭ زاكىتىنى بېرىش دېگەنلىك بولىدۇ.

﴿**ئەھدىگە ۋاپا قىلىش**﴾ بۇ ھەقتە اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇلار اللە نىڭ ئەھدىگە (يەنى اللە تاپشۇرغان ئىشلارغا) ۋاپا قىلىدۇ، بەرگەن ۋەدىسىنى بۇزمايدۇ﴾[1] بۇ مۆمىنلەرنىڭ سۈپەتلىرى، ئەمما مۇناپىقلارنىڭ سۈپەتلىرى بۇنىڭ ئەكسىدۇر.

مۇناپىقلارنىڭ سۈپەتلىرى توغرىسىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «مۇناپىقنىڭ ئالامىتى ئۈچ تۈرلۈك بولىدۇ، سۆزلىسە يالغان سۆزلەيدۇ. ۋەدە قىلسا ۋەدىسىگە خىلاپلىق قىلىدۇ، ئامانەت قويۇلسا خىيانەت قىلىدۇ». يەنە بىر ھەدىستە مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: «سۆزلىسە يالغان سۆزلەيدۇ، ئەھدى قىلسا ۋاپا قىلمايدۇ، مۇنازىرىلەشسە (يالغاننى سۆزلەش ئارقىلىق بالدۇر) ھەقتىن چەتنەپ كېتىدۇ».

﴿**يوقسۇزلۇققا، كېسەللىككە ۋە (اللە نىڭ يولىدا قىلىنغان) ئۇرۇشقا بەرداشلىق بېرىش**﴾ يەنى پېقىر ۋە كېسەل بولۇپ قالغان ۋاقتىدا، ئۇرۇشقان ۋە دۈشمەنلەر بىلەن ئۇرۇش قىلىش ئۈچۈن ئۇچراشقان ۋاقتىدا سەۋر قىلغۇچىلار.

﴿**ئەنە شۇلار (يەنى يۇقىرىقى سۈپەتلەرگە ئىگە كىشىلەر) (ئىمانىدا) راستچىل ئادەملەردۇر**﴾ يەنى يۇقىرىدىن باشلاپ بۇيەرگە كەلگۈچە بولغان سۈپەتلەر بىلەن سۈپەتلەنگەن كىشىلەر ئۆزلىرىنىڭ ئىمانلىرىدا ھەقىقىي راستچىل كىشىلەردۇر. چۈنكى، بۇلار ئۆزلىرىنىڭ دىللىرىدىكى ئىمانلىرىنى ھاياتىدا ئۆزلىرىنىڭ سۆز ۋە ئەمەلىيەتلىرى بىلەن ئىپادىلىدى.

﴿**ئەنە شۇلار تەقۋادار ئادەملەردۇر**﴾ تىلغا ئېلىنغان، ئۆزلىرىنىڭ ئىمانلىرىدا راستچىل بولغان كىشىلەر اللە تائالادىن ھەقىقىي قورقۇدىغان كىشىلەردۇر. چۈنكى، ئۇلار ھارام ئىشلاردىن ساقلىنىپ ياخشى ئىشلارنى قىلدى.

* * * * * * *

[1] سۈرە رەئد 20 ـ ئايەت.

يَـٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُوا۟ كُتِبَ عَلَيْكُمُ ٱلْقِصَاصُ فِى ٱلْقَتْلَى ۖ ٱلْحُرُّ بِٱلْحُرِّ وَٱلْعَبْدُ بِٱلْعَبْدِ وَٱلْأُنثَىٰ
بِٱلْأُنثَىٰ ۚ فَمَنْ عُفِىَ لَهُۥ مِنْ أَخِيهِ شَىْءٌ فَٱتِّبَاعٌۢ بِٱلْمَعْرُوفِ وَأَدَآءٌ إِلَيْهِ بِإِحْسَـٰنٍ ۗ ذَٰلِكَ تَخْفِيفٌ مِّن
رَّبِّكُمْ وَرَحْمَةٌ ۗ فَمَنِ ٱعْتَدَىٰ بَعْدَ ذَٰلِكَ فَلَهُۥ عَذَابٌ أَلِيمٌ ﴿١٧٨﴾ وَلَكُمْ فِى ٱلْقِصَاصِ حَيَوٰةٌ يَـٰٓأُو۟لِى
ٱلْأَلْبَـٰبِ لَعَلَّكُمْ تَتَّقُونَ ﴿١٧٩﴾

*ئى مۆمىنلەر! ئۆلتۈرۈلگەنلەر ئۈچۈن قىساس ئېلىش سىلەرگە پەرز قىلىندى، ھۆر ئادەم ئۈچۈن ھۆر ئادەمدىن، قۇل ئۈچۈن قۇلدىن، ئايال ئۈچۈن ئايالدىن قىساس ئېلىنىدۇ. قاتىل ئۈچۈن (دىنىي قېرىندىشى تەرىپىدىن بىرنەرسە كەچۈرۈم قىلىنسا (يەنى ئۆلتۈرۈلگۈچىنىڭ ئىگىسى قاتىلدىن دىيەت ئېلىشقا رازى بولۇپ قىساس ئېلىشتىن ۋاز كەچسە، ئۇ، جىنايەتچىدىن دىيەتنى) چىرايلىقچە تەلەپ قىلىشى لازىم، (جىنايەتچىمۇ دىيەتنى) ياخشىلىقچە (يەنى كېچىكتۈرمەستىن، كېمەيتىۋەتمەستىن تولۇق) بېرىشى لازىم. بۇ (ھۆكۈم) پەرۋەردىگارىڭلار تەرىپىدىن (سىلەرگە بېرىلگەن) يېنىكلىتىشتۇر ۋە رەھمەتتۇر. شۇنىڭدىن كېيىن (يەنى دىيەتنى قوبۇل قىلغاندىن كېيىن)، چېكىدىن ئېشىپ كەتكەن (يەنى قاتىلنى ئۆلتۈرگەن) ئادەم قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ*[178]*. ئى ئەقىل ئىگىلىرى! سىلەرگە قىساستا ھاياتلىق بار (يەنى كىشى بىراۋنى ئۆلتۈرگەن تەقدىردە ئۆزىنىڭمۇ ئۆلتۈرۈلىدىغانلىقىنى بىلسە، ئۇ، ئادەم ئۆلتۈرۈشتىن يانىدۇ، شۇنىڭ بىلەن، ئۇنىڭ ئۆزىمۇ، ئۇ ئۆلتۈرمەكچى بولغان ئادەممۇ ئۆلۈشتىن ساقلىنىپ قالىدۇ). (ناھەق قان تۆكۈشتىن) ساقلىنىشىڭلار ئۈچۈن (قىساس يولغا قويۇلدى)*[179].

## ئادەم ئۆلتۈرگەن قاتىلدىن قىساس ئېلىشقا بۇيرۇش ۋە قىساستا بولغان پايدىنى بايان قىلىش توغرىسىدا

الله تائالا بۇ ئايەتتە: ئى مۆمىنلەر الله تائالانىڭ سىلەردىن ئىلگىرىكى كىشىلەرگە (قىساس ئېلىشتا) توختىتىپ بەرگەن قانۇنىدىن چەتنەپ كېتىپ الله تائالانىڭ ھۆكمىنى ئۆزگەرتىۋەتكىنىدەك سىلەرنىڭمۇ (الله تائالانىڭ سىلەرگە توختىتىپ) بەرگەن قانۇنىدىن چەتنەپ كەتمەي ئازاد كىشىگە ئازاد كىشى بىلەن، قۇلغا قۇل بىلەن ۋە ئايال كىشىگە ئايال كىشى بىلەن قىساس ئېلىپ (ئادەم ئۆلتۈرگەن كىشىدىن) قىساس ئالغان چېغىڭلاردا ئادىللىق قىلىشىڭلار پەرز قىلىندى، دەيدۇ. بۇ ئايەتنىڭ چۈشۈش سەۋەبى بولسا، ئىسلام كېلىشتىن ئىلگىرىكى زاماندا قۇرەيزە قەبىلىسى بىلەن نەزىر قەبىلىسىنىڭ ئارىلىقىدا ئۇرۇش بولاتتى. نەزىر قەبىلىسى ئۇرۇشتا قۇرەيزە قەبىلىسىدىن غالىب كېلەتتى. نەزىر قەبىلىسىدىن بىرسى قۇرەيزە قەبىلىسىدىن بىر ئادەمنى ئۆلتۈرسە نەزىر قەبىلىسىدىكى كىشى ئۇنى ئۆلتۈرگەنلىكى ئۈچۈن ئۆلتۈرۈلمەيتتى (يەنى قىساس ئېلىنمايتتى). بەلكى (قۇرەيزە قەبىلىسىدىن ئۆلگەن كىشى ئۈچۈن) يۈز ۋەسەق[1] خورما تۆلەيتتى. ئەگەر قۇرەيزە قەبىلىسىدىن بىرى نەزىر

[1] ئۆلچەم بىرلىكى بولۇپ، ھەر بىر ۋەسەق تەخمىنەن 150 كىلو گىرام كېلىدۇ.

قەبىلىسىدىن بىر ئادەمنى ئۆلتۈرۈۋەتسە، ئۇ قەبىلىسىدىن ئۆلتۈرۈلگەن كىشى ئۈچۈن ئۆلتۈرۈلەتتى.

ئەگەر تۆلەم تۆلىمەكچى بولسا، ئىككى يۈز ۋەسەق يەنى ئىككى ھەسسە تۆلەيتتى. ئاندىن الله تائالا قىساس ئالغاندا ئادىللىق قىلىشقا، كۆپۈرلۈق ۋە زوراۋانلىق يۈزىسىدىن الله تائالانىڭ ئۆزلىرىگە چۈشۈرگەن ھۆكۈملىرىگە خىلاپلىق قىلىپ، يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق ئېلىپ بارىدىغان كىشىلەرنىڭ يولىغا ئەگەشمەسلىككە بۇيرۇپ مۇنداق دەيدۇ: **﴿ئى مۆمىنلەر! ئۆلتۈرۈلگەنلەر ئۈچۈن قىساس ئېلىش سىلەرگە پەرز قىلىندى، ھۆر ئادەم ئۈچۈن ھۆر ئادەمدىن، قۇل ئۈچۈن قۇلدىن، ئايال ئۈچۈن ئايالدىن قىساس ئېلىنىدۇ﴾** بۇ ئايەتتىكى الله تائالانىڭ **﴿ھۆر ئادەم ئۈچۈن ھۆر ئادەمدىن، قۇل ئۈچۈن قۇلدىن، ئايال ئۈچۈن ئايالدىن قىساس ئېلىنىدۇ﴾** دېگەن ئايىتىنىڭ ھۆكمىنى: «جانغا ـ جان» دېگەن ئايەت ئەمەلدىن قالدۇرغاندۇر(ئەر كىشىدىن ئايال، قۇل ياكى ھۆر كىشى ئۈچۈن قىساس ئېلىنىدۇ).

كۆپچىلىك ئالىملار مۇسۇلمان كىشى كاپىر ئۈچۈن ئۆلتۈرۈلمەيدۇ، دېگەن كۆز قاراشتا بىرلىككە كەلدى. بۇلارنىڭ پاكىتى سۈپىتىدە ئىمام بۇخارى، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «مۇسۇلمان كاپىرنى ئۆلتۈرگەنلىكى ئۈچۈن ئۆلتۈرۈلمەيدۇ». ئەمما ئەبۇھەنىيفە «الله تائالانىڭ **﴿ئۇلار (يەنى ئىسرائىل ئەۋلادى) غا تەۋراتتا شۇنداق بەلگىلىدۇقكى، جانغا جان (يەنى ناھەق ئادەم ئۆلتۈرگەن ئۆلتۈرۈلىدۇ)﴾**[1] دېگەن ئايىتى ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ دەپ مۇسۇلمان كاپىر ئۈچۈن ئۆلتۈرۈلىدۇ» دېگەن قاراشقا كەلدى.

تۆت مەزھەب ئىمامى ۋە كۆپچىلىك ئالىملار: «بىر نەچچە ئادەملەر بىرلىشىپ (بىر كىشىنى ئۆلتۈرگەن بولسا) ئۇلارنىڭ ھەممىسى شۇ بىر كىشى ئۈچۈن ئۆلتۈرۈلىدۇ» دېدى.

ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن يەمەندە يەتتە كىشى بىرلىشىپ بىر كىچىك بالىنى ئۆلتۈرۈۋەتكەندە، ئۇلارنىڭ ھەممىسىنى ئۆلۈمگە مەھكۇم قىلىپ بولۇپ مۇنداق دېدى: «ئەگەر ئۇنى (ئۆلتۈرۈشكە) سانائىلىقلارنىڭ ھەممىسى قاتناشقان بولسا، ئۇلارنىڭ ھەممىسىگە ئۆلۈم جازاسى بېرەتتىم». (ئۆمەرنىڭ چىقارغا ھۆكمىگە) ئۇنىڭ زامانىسىدا ساھابىلارنىڭ ئىچىدىن ھېچ قايسىسى قارشى چىقمىدى. بۇ خۇددى ھەممە كىشى بىرلىككە كەلگەن بىر ھۆكۈمدەك بولدى.

ئىمام ئەھمەدتىن: كۆپ كىشى بىر كىشى ئۈچۈن ئۆلتۈرۈلمەيدۇ، بىر كىشى ئۈچۈن بىرلا كىشى ئۆلتۈرۈلىدۇ، دېگەن سۆز رىۋايەت قىلىندى. بۇ سۆز مۇئاز، ئىبنى زۇبەير، ئابدۇلمەلىك ئىبنى مەرۋان، ئىبنى سىرىين ۋە ھەبىب ئىبنى ئەبۇسابىت قاتارلىقلاردىنمۇ رىۋايەت قىلىنغان.

**﴿قاتىل ئۈچۈن (دىنىي) قېرىندىشى تەرىپىدىن بىرنەرسە كەچۈرۈم قىلىنسا (يەنى ئۆلتۈرۈلگۈچىنىڭ ئىگىسى قاتىلدىن دىيەت ئېلىشقا رازى بولۇپ قىساس ئېلىشتىن ۋاز كەچسە، ئۇ، جىنايەتچىدىن دىيەتنى) چىرايلىقچە تەلەپ قىلىشى لازىم، (جىنايەتچىمۇ دىيەتنى) ياخشىلىقچە (يەنى كېچىكتۈرمەستىن، كېمەيتىۋەتمەستىن تولۇق) بېرىشى لازىم﴾** بۇ ئايەتتىكى كەچۈرۈم قىلىنسا دېگەن ئايەتنىڭ مەنىسى قەستەن ئۆلتۈرۈش ۋەقەسىدە (قەستەن ئۆلتۈرگۈچى ئۆلتۈرۈلگەن كىشىنىڭ ئىگىلىرىگە) دىيەت بەرسە (ئۆلتۈرۈلگەن كىشىنىڭ ئىگىلىرىنىڭ) ئۇنى قوبۇل قىلىشى دېگەن بولىدۇ. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسىنىڭ ئاشۇنداق بولىدىغانلىقى نۇرغۇنلىغان ئالىملاردىنمۇ رىۋايەت قىلىنىدۇ.

---

[1] سۈرە مائىدە 45 ـ ئايەت.

**﴿قاتىل ئۈچۈن (دىنىي) قېرىندىشى تەرىپىدىن بىرنەرسە كەچۈرۈم قىلىنسا (يەنى ئۆلتۈرۈلگۈچىنىڭ ئىگىسى قاتىلدىن دىيەت ئېلىشقا رازى بولۇپ قىساس ئېلىشتىن ۋاز كەچسە﴾** بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە زەھھاك، ئىبنى ئاباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۆلتۈرۈلگۈچىنىڭ ئىگىسى قاتىلدىن قىساس ئېلىشقا ھەقلىق تۇرۇقلۇق دىيەت ئېلىش ئارقىلىق كەچۈرگەن بولسا، (ئاندىن) بۇ كەچۈرگەنلىك بولىدۇ.

**﴿ئۇ، جىنايەتچىدىن دىيەتنى) چىرايلىقچە تەلەپ قىلىشى لازىم﴾** يەنى دىيەتنى قوبۇل قىلسا ئۇنى ئالماقچى بولغان كىشى چىرايلىقچە ئېلىشى لازىم. **﴿(جىنايەتچىمۇ دىيەتنى) ياخشىلىقچە (يەنى كېچىكتۈرمەستىن، كېمەيتىۋەتمەستىن تولۇق) بېرىشى لازىم﴾** يەنى ئادەم ئۆلتۈرگەن كىشى (دىيەتنى ئالماقچى بولغان ئادەملەرگە) زىيان يەتكۈزمەستىن چىرايلىقچە بېرىشى لازىم.

**﴿بۇ (ھۆكۈم) پەرۋەردىگارىڭلار تەرىپىدىن (سىلەرگە بېرىلگەن) يېنىكلىتىشتۇر ۋە رەھمەتتۇر﴾** يەنى الله تائالا سىلەرگە سىلەردىن ئىلگىرى ئۆتكەن ئۈممەتلەرگە توختىتىپ بەرگەن ئىشلاردىن يەڭگىللىتىش ۋە سىلەرگە رەھمەت قىلىش يۈزىسىدىن قەستەن بولغان ئۆلتۈرۈشتىنمۇ دىيەت ئېلىشنى يولغا قويۇپ بەردى.

سەئىد ئىبنى مەنسۇر، ئىبنى ئاباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئىسرائىل ئەۋلادىغا ئۆلتۈرۈلگەنلەر ئۈچۈن قىساس ئېلىش پەرز قىلىنىپ، ئۇلارنىڭ ئىچىدە دىيەت ئېلىش يولغا قويۇلمىغان ئىدى. ئاندىن الله تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممىتى ئۈچۈن مۇنداق دېدى: **﴿ئى مۆمىنلەر! ئۆلتۈرۈلگەنلەر ئۈچۈن قىساس ئېلىش سىلەرگە پەرز قىلىندى، ھۆر ئادەم ئۈچۈن ھۆر ئادەمدىن، قۇل ئۈچۈن قۇلدىن، ئايال ئۈچۈن ئايالدىن قىساس ئېلىنىدۇ. قاتىل ئۈچۈن (دىنىي) قېرىندىشى تەرىپىدىن بىرنەرسە كەچۈرۈم قىلىنسا (يەنى ئۆلتۈرۈلگۈچىنىڭ ئىگىسى قاتىلدىن دىيەت ئېلىشقا رازى بولۇپ قىساس ئېلىشتىن ۋاز كەچسە﴾** بۇ يەردىكى كەچۈرۈش قەستەن بولغان قاتىللىقتىنمۇ دىيەتنى قوبۇل قىلىش دېگەنلىكتۇر.

**﴿ئۇ، جىنايەتچىدىن دىيەتنى) چىرايلىقچە تەلەپ قىلىشى لازىم، (جىنايەتچىمۇ دىيەتنى) ياخشىلىقچە (يەنى كېچىكتۈرمەستىن، كېمەيتىۋەتمەستىن تولۇق) بېرىشى لازىم. بۇ (ھۆكۈم) پەرۋەردىگارىڭلار تەرىپىدىن (سىلەرگە بېرىلگەن) يېنىكلىتىشتۇر ۋە رەھمەتتۇر﴾** بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە قەتادە مۇنداق دەيدۇ: الله تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممىتىگە رەھىم قىلىپ ئۇلاردىن ئىلگىرى ھېچ بىر كىشىگە ھالال قىلىنمىغان دىيەتنى ھالال قىلىپ بەردى. يەھۇدىيلاردا قىساس ئېلىش بار ئىدى. لېكىن دىيەت ئېلىش يوق ئىدى. خرىستىئانلار كەچۈرۈۋېتىشكىلا بۇيرۇلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممىتىگە ئۆلتۈرۈلگەن بولسا قىساس ئېلىش ياكى دىيەتنى قوبۇل قىلىش، بىر ئەزانى زەخمىلەندۈرگەن بولسا، تۆلەم تۆلەش يولغا قويۇلدى. بۇ سۆز باشقىلاردىنمۇ ئوخشاش رىۋايەت قىلىندى.

**﴿شۇنىڭدىن كېيىن (يەنى دىيەتنى قوبۇل قىلغاندىن كېيىن)، چېكىدىن ئېشىپ كەتكەن (يەنى قاتىلنى ئۆلتۈرگەن) ئادەم قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ﴾** يەنى ئۆلتۈرۈلگۈچىنىڭ ئىگىسى دىيەتنى ئېلىپ بولغاندىن كېيىن قاتىلنى ئۆلتۈرىۋەتسە، ئۇنىڭ ئۈچۈن قاتتىق ئازاب بار. بۇ سۆز نۇرغۇنلىغان ئالىملاردىن رىۋايەت قىلىندى.

## قىساسنىڭ پايدىسى ۋە ئۇنىڭ ھېكمىتى توغرىسىدا

**﴿سىلەرگە قىساستا ھاياتلىق بار (يەنى كىشى بىراۋنى ئۆلتۈرگەن تەقدىردە ئۆزىنىڭمۇ ئۆلتۈرۈلىدىغانلىقىنى بىلسە، ئۇ، ئادەم ئۆلتۈرۈشتىن يانىدۇ، شۇنىڭ بىلەن، ئۇنىڭ ئۆزىمۇ، ئۇ ئۆلتۈرمەكچى بولغان ئادەممۇ ئۆلۈشتىن ساقلىنىپ قالىدۇ)﴾** يەنى قىساسنىڭ يولغا قويۇلۇشىدا باشقا جانلارنى ساقلاپ قېلىشتىن ئىبارەت چوڭ ھېكمەت بار. چۈنكى، ئادەم ئۆلتۈرمەكچى بولغان كىشى ئۆزىنىڭ ئۆلتۈرۈلىدىغانلىقىنى بىلسە، ئۇ ئادەم ئۆلتۈرۈشتىن يانىدۇ.

شۇڭلاشقا قىساستا باشقىلارنىڭ ھاياتى ساقلىنىپ قالىدۇ. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەبۇئالىيە مۇنداق دەيدۇ: الله تائالا قىساسنى (باشقىلارنىڭ) ھايات قېلىشىنىڭ بىر يولى قىلدى. بۇنداق بولۇشى كىشىلەر بىرەرسىنى ئۆلتۈرۈشنى ئويلىغاندا، كېيىن ئۆزىنىڭمۇ ئۆلتۈرۈلىدىغانلىقىنى بىلىپ يامان نىيىتىدىن يانىدۇ. باشقىلاردىنمۇ مۇشۇنىڭغا ئوخشاش سۆزلەر رىۋايەت قىلىندى.

**﴿ئى ئەقىل ئىگىلىرى! (ناھەق قان تۆكۈشتىن) ساقلىنىشىڭلار ئۈچۈن (قىساس يولغا قويۇلدى)﴾** يەنى ئى ئەقىل ئىگىلىرى! سىلەرگە قىساسنىڭ يول قويۇلۇشى سىلەرنىڭ (ئادەم ئۆلتۈرۈشتىن ئىبارەت) الله تائالا ھارام قىلغان ئىشلارغا چۈشۈپ قېلىشىڭلاردىن ساقلىنىشىڭلار ئۈچۈندۇر.

* * * * * * *

كُتِبَ عَلَيۡكُمۡ إِذَا حَضَرَ أَحَدَكُمُ ٱلۡمَوۡتُ إِن تَرَكَ خَيۡرًا ٱلۡوَصِيَّةُ لِلۡوَٰلِدَيۡنِ وَٱلۡأَقۡرَبِينَ
بِٱلۡمَعۡرُوفِۖ حَقًّا عَلَى ٱلۡمُتَّقِينَ ﴿١٨٠﴾ فَمَنۢ بَدَّلَهُۥ بَعۡدَمَا سَمِعَهُۥ فَإِنَّمَآ إِثۡمُهُۥ عَلَى ٱلَّذِينَ يُبَدِّلُونَهُۥٓۚ إِنَّ
ٱللَّهَ سَمِيعٌ عَلِيمٞ ﴿١٨١﴾ فَمَنۡ خَافَ مِن مُّوصٖ جَنَفًا أَوۡ إِثۡمٗا فَأَصۡلَحَ بَيۡنَهُمۡ فَلَآ إِثۡمَ عَلَيۡهِۚ إِنَّ ٱللَّهَ غَفُورٞ
رَّحِيمٞ ﴿١٨٢﴾

*ئەگەر سىلەردىن بىرەيلەن ئۆلۈش ئالدىدا كۆپ مال قالدۇرسا، ئۇنىڭ ئاتا ـ ئانىسىغا ۋە خىش ـ ئەقرىبالىرىغا ئادىللىق بىلەن ۋەسىيەت قىلىشى تەقۋادارلارنىڭ ئۆتەشكە تېگىشلىك بۇرچى سۈپىتىدە پەرز قىلىندى﴿180﴾. ۋەسىيەتنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، كىمكى ئۇنى ئۆزگەرتىدىكەن، ئۇنىڭ گۇناھى ئۆزگەرتكەنلەرگە يۈكلىنىدۇ. الله ھەقىقەتەن ھەممىنى ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، ھەممىنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر﴿181﴾. كىمكى ۋەسىيەت قىلغۇچىنىڭ سەۋەنلىكى ياكى قەستەن ناتوغرا قىلغانلىقىنى بىلىپ، ئۇلارنىڭ (يەنى ۋەسىيەت قىلغۇچىلار بىلەن ۋەسىيەت قىلىنغۇچىلارنىڭ) ئارىسىنى تۈزەپ قويسا، ئۇنىڭغا ھېچ گۇناھ بولمايدۇ، الله ھەقىقەتەن مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر﴿182﴾.*

## ئاتا ـ ئانىغا ۋە ئۇرۇق ـ تۇغقانلارغا ۋەسىيەت قىلىشقا بۇيرۇغانلىقى ئاندىن ئۇنى مىراسخورلارنىڭ ھەققىدىكى ئايەت بىلەن ئەمەلدىن قالدۇرغانلىقى توغرىسىدا

بۇ ئايەت ئاتا ـ ئانا ۋە ئۇرۇق ـ تۇغقانلارغا قالدۇرغان مال ـ مۈلكى توغرىسىدا ۋەسىيەت قىلىشقا بۇيرۇشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ۋەسىيەت قىلىش مىراسقا بۇيرۇيدىغان ئايەت چۈشۈشتىن بۇرۇن ۋاجىب ئىدى. كېيىن مىراسنىڭ ئايىتى چۈشكەندە بۇ ئايەتنىڭ ھۆكمى ئەمەلدىن قالدۇرۇلدى. مىراس

ئايىتىدە ئۆلچەپ قويۇلغان مىراسلارنىڭ، ئۇنى، ئۇنىڭغا لايىق بولغان كىشىلەر ۋەسىيەتسىز ئالىدىغانلىقى اللە تائالا تەرىپىدىن بېكىتىلگەن بىر پەرزگە ئايلىنىپ قالدى. شۇڭا ھەدىستە ئەمرى ئىبنى خارجىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەبلىغ قىلىۋېتىپ: «شۈبھىسىزكى، اللە تائالا ھەممە ھەق ئىگىسىگە تېگىشلىك ھەققىنى بەردى. مىراس ئالىدىغان كىشى ئۈچۈن ۋەسىيەت قىلىش يوق. (يەنى ئۇنىڭ ئۈچۈن ۋەسىيەت قىلىنمىسىمۇ ئۇ ئۆزىنىڭ مىراستىكى ھەققىنى ئالىدۇ)» دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم دېدى.

ئىمام ئەھمەد، مۇھەممەد ئىبنى سىرىيىننىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئىبنى ئابباس سۈرە بەقەرەنى ئوقۇپ ئولتۇرۇپ ﴿**ئەگەر سىلەردىن بىرەيلەن ئۆلۈش ئالدىدا كۆپ مال قالدۇرسا، ئۇنىڭ ئاتا ـ ئانىسىغا ۋە خىش ـ ئەقرىبالىرىغا ئادىللىق بىلەن ۋەسىيەت قىلىشى تەقۋادارلارنىڭ ئۆتەشكە تېگىشلىك بۇرچى سۈپىتىدە پەرز قىلىندى**﴾ دېگەن ئايەتكە كەلگەندە بۇ ئايەتنىڭ ھۆكمى ئەمەلدىن قالدۇرۇلدى، دېدى. ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ شۇنداق دېگەنلىكىنى سەئىد ئىبنى مەنسۇر ۋە ھاكىم ئۆزلىرىنىڭ كىتابلىرىدا رىۋايەت قىلىشتى.

﴿**ئەگەر سىلەردىن بىرەيلەن ئۆلۈش ئالدىدا كۆپ مال قالدۇرسا، ئۇنىڭ ئاتا ـ ئانىسىغا ۋە خىش ـ ئەقرىبالىرىغا ئادىللىق بىلەن ۋەسىيەت قىلىشى تەقۋادارلارنىڭ ئۆتەشكە تېگىشلىك بۇرچى سۈپىتىدە پەرز قىلىندى**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئەبۇھاتەم، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بۇ ئايەتنىڭ ھۆكمىنى اللە تائالانىڭ ﴿ئاتا ـ ئانىسى ۋە تۇغقانلىرى قالدۇرغان مىراستا (يەنى مېيىتنىڭ تەرەكىسىدە) ئەرلەرنىڭ ھەسسىسى بار، ئاتا ـ ئانىسى ۋە تۇغقانلىرى قالدۇرغان مىراستا ئاياللارنىڭمۇ ھەسسىسى بار. مەيلى ئۇ (يەنى تەرەكە) ئاز بولسۇن ياكى كۆپ بولسۇن، ھەر ئادەم (اللە نىڭ ئادىل شەرىئىتىدە) بەلگىلەنگەن ھەسسىسىنى ئالىدۇ﴾[1] دېگەن ئايىتى ئەمەلدىن قالدۇردى. ئۇنىڭدىن باشقا نۇرغۇنلىغان ئالىملارنىڭ بۇ ئايەتنىڭ ھۆكمىنى يوقىرىدىكى ئايەت ئۆزگەرتىۋەتتى، دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندى.

## مىراس تەگمەيدىغان ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرى ئۈچۈن ۋەسىيەت قىلىشنىڭ دۇرۇسلىقى توغرىسىدا

مىراس تەگمەيدىغان ئۇرۇق تۇغقانلىرى ئۈچۈن مال ـ مۈلكىنىڭ ئۈچتىن بىر ھەسسىسىنى ۋەسىيەت قىلىش مۇستەھەبتۇر. ۋەسىيەت قىلىش توغرىسىدا ئىبنى ئۆمەر، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بىر نەرسىنى ۋەسىيەت قىلىپ قالدۇراي دەپ ئويلىغان مۇسۇلماننىڭ ئۇنى يېزىپ يېنىدا قويۇپ قويماستىن ئىككى كېچىنى ئۆتكۈزىۋېتىش ھەققى يوق».

ئىبنى ئۆمەر مۇنداق دەيدۇ: مەن بۇ سۆزنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئاڭلىغان ۋاقتتىن باشلاپ، بىر كېچىنى ئۆتكۈزسەم (مېنىڭ شۇ كېچىدىكى) ۋەسىيىتىم يېزىلىپ تۇراتتى.

## ۋەسىيەتنىڭ نورمال بولۇشى توغرىسىدا

ھەدىس كىتابلىرىدا مۇنداق دېيىلدى: سەئدى (دېگەن ساھابە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن): ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى مېنىڭ مېلىم كۆپ ماڭا بىر قىزىمدىن باشقىسى مىراسخور بولمايدۇ. (ئۇنىڭ بىرلا قىزى بار ئىدى)، مەن مېلىمنىڭ ئۈچتىن ئىككى ھەسسىسىنى (باشقىلارغا) ۋەسىيەت قىلىپ

---

[1] سۈرە نىسا 7ـ ئايەت.

قالدۇرۇپ قويامسەن؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ياق» دېدى. ئۇ: يېرىمىنىچۇ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ياق» دېدى. ئۇ: ئۈچتىن بىرىنىچۇ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۈچتىن بىرى بولسۇن، ئۈچتىن بىرىمۇ جىقتۇر، سەن بالىلىرىڭنى كىشىلەردىن بىر نەرسە سورايدىغان پېقىر ھالەتتە قويۇپ كەتكۈچە، باي ھالەتتە قويۇپ كەتكىنىڭ ياخشى» دېدى.

ئىمام بۇخارى، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: كاشكى كىشىلەر (ۋەسىيەت قىلىدىغان مال - مۈلكىنى) ئۈچتىن بىرىنى (ۋەسىيەت قىلىشتىن) تۆتتىن بىرىنى (ۋەسىيەت قىلىشقا) چۈشۈرگەن بولسىكەن! چۈنكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۈچ ھەسسىسىنىڭ بىرىنىمۇ جىق دېگەن.

**﴿ۋەسىيەتنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، كىمكى ئۇنى ئۆزگەرتىدىكەن، ئۇنىڭ گۇناھى ئۆزگەرتكەنلەرگە يۈكلىنىدۇ. اللّٰه ھەقىقەتەن ھەممىنى ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، ھەممىنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر﴾** يەنى ۋەسىيەتنى ئۆزگەرتىپ ئۇنىڭغا بىر نەرسە قوشۇپ قويسا ياكى ئۇنىڭدىن بىر نەرسىنى كېمەيتىۋەتسە ياكى ئۇنى يوشۇرسا، **﴿ئۇنىڭ گۇناھى ئۆزگەرتكەنلەرگە يۈكلىنىدۇ﴾** بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئابباس ۋە باشقىلار مۇنداق دەيدۇ: ۋەسىيەت قىلىپ قويۇپ ئۆلۈپ كەتكەن كىشىگە ئەجرى بولۇۋېرىدۇ. گۇناھى ۋەسىيەتنىڭ مىقدارىنى ئۆزگەرتىۋەتكەن كىشىلەرگە بولىدۇ.

**﴿اللّٰه ھەقىقەتەن ھەممىنى ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، ھەممىنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر﴾** يەنى اللّٰه تائالا ئۆلۈپ كەتكەن كىشىنىڭ نېمىنى ۋەسىيەت قىلغانلىقىنى ۋە ئۇنى باشقىلارنىڭ ئۆزگەرتىۋەتكەنلىكىنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر.

**﴿كىمكى ۋەسىيەت قىلغۇچىنىڭ سەۋەنلىكى ياكى قەستەن ناتوغرا قىلغانلىقىنى بىلىپ، ئۇلارنىڭ (يەنى ۋەسىيەت قىلغۇچىلار بىلەن ۋەسىيەت قىلىنغۇچىلارنىڭ) ئارىسىنى تۈزەپ قويسا، ئۇنىڭغا ھېچ گۇناھ بولمايدۇ، اللّٰه ھەقىقەتەن مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر﴾** ئىبنى ئابباس، ئەبۇئالىيە، مۇجاھىد، زەھھاك، رەبىيئ ئىبنى ئەنەس ۋە سۇددى قاتارلىقلارمۇ (اللّٰه تائالانىڭ ئايىتىدىكى ﴿سەۋەنلىكى﴾ دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى خاتالىق دېگەن بولىدۇ، دەيدۇ. بۇ ۋەسىيەت قىلىش جەريانىدا بولۇپ قالغان ھەممە خاتالىقلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. (ئايەتنىڭ مەنىسى) يەنى ۋەسىيەت قىلغۇچى قەستەن ياكى سەۋەنلىك بىلەن ئۆز مىراسخورلىرىدىن بىرىنى ئۇنتۇپ قالغان ياكى بىرىگە مىراسنى جىق بېرىشكە ۋەسىيەت قىلىشتەك خاتالىق ئۆتكۈزگەن بولسا، ئۇنى تۈزىتىش ۋە ئىسلام دىنىدا بەلگىلىگەنگەن ھالەتكە كەلتۈرۈش ئۈچۈن ئۇ ۋەسىيەتنامىنى ئۆزگەرتكەن كىشىگە (ۋەسىيەتنامىنى ئۆزگەرتكەنلىكى ئۈچۈن) گۇناھ بولمايدۇ. چۈنكى، ئۇ خاتانى تۈزىتىش ئۈچۈن ئۆزگەرتكەن بولىدۇ.

## ۋەسىيەت قىلغاندا ئادىللىق قىلىشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

ئابدۇررازاق، ئەبۇھۇرەيرىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «شۈبھىسىزكى، بىر كىشى يەتمىش يىل ياخشى كىشىلەر قىلىدىغان (ياخشى) ئەمەلنى قىلىدۇ. ئاندىن ئۇ ۋەسىيەت قىلسا، قىلغان ۋەسىيىتىدە زۇلۇم قىلىدۇ. ئاندىن ئۇنىڭ ئۆمرى يامان ئىش بىلەن ئاخىرلىشىدۇ - دە، ئۇ دوزاخقا كىرىدۇ. بىر كىشى 70 يىل يامان كىشىلەر قىلىدىغان ئىشنى قىلىدۇ. ئاندىن قىلغان ۋەسىيىتىدە ئادىللىق قىلىدۇ، ئۇنىڭ ئۆمرى ياخشى ئىش بىلەن ئاخىرلىشىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇ جەننەتكە كىرىدۇ». ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئەگەر خالىساڭلار (اللّٰه تائالانىڭ) ﴿ئەنە شۇلار

اللە نىڭ بەلگىلىمىلىرىدۇر، ئۇنىڭغا خىلاپلىق قىلماڭلار اللە نىڭ بەلگىلىمىلىرىگە خىلاپلىق قىلغۇچىلار زالىملاردۇر﴾[1] دېگەن ئايىتىنى ئوقۇڭلار دېدى.

* * * * * * *

يَـٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُوا۟ كُتِبَ عَلَيْكُمُ ٱلصِّيَامُ كَمَا كُتِبَ عَلَى ٱلَّذِينَ مِن قَبْلِكُمْ لَعَلَّكُمْ تَتَّقُونَ ﴿١٨٣﴾ أَيَّامًا مَّعْدُودَٰتٍ ۚ فَمَن كَانَ مِنكُم مَّرِيضًا أَوْ عَلَىٰ سَفَرٍ فَعِدَّةٌ مِّنْ أَيَّامٍ أُخَرَ ۚ وَعَلَى ٱلَّذِينَ يُطِيقُونَهُۥ فِدْيَةٌ طَعَامُ مِسْكِينٍ ۖ فَمَن تَطَوَّعَ خَيْرًا فَهُوَ خَيْرٌ لَّهُۥ ۚ وَأَن تَصُومُوا۟ خَيْرٌ لَّكُمْ ۖ إِن كُنتُمْ تَعْلَمُونَ ﴿١٨٤﴾

*ئى مۆمىنلەر! (گۇناھلاردىن) ساقلىنىشىڭلار ئۈچۈن، سىلەردىن ئىلگىرىكىلەرگە (يەنى ئىلگىرىكى ئۈممەتلەرگە) روزا پەرز قىلىنغانىدەك، سىلەرگىمۇ (رامىزان روزىسى) پەرز قىلىندى﴿183﴾. (بۇ پەرز قىلىنغان روزا) ساناقلىق كۈنلەردۇر، سىلەردىن كىمكى كېسەل ياكى سەپەر ئۈستىدە بولۇپ (روزا تۇتمىغان بولسا)، تۇتمىغان كۈنلەرنى (يەنى قازاسىنى) باشقا كۈنلەردە تۇتسۇن، روزىنى (قېرىلىق ياكى ئاجىزلىق تۈپەيلىدىن مۇشەققەت بىلەن) ئاران تۇتىدىغان كىشىلەر تۇتمىسا، (كۈنلۈكى ئۈچۈن) بىر مىسكىن تويغۇدەك تاماق فىدىيە بېرىشى لازىم. كىمكى فىدىيىنى (بەلگىلەنگەن مىقداردىن) ئارتۇق بەرسە، بۇ ئۆزى ئۈچۈن ياخشىدۇر، ئەگەر بىلسەڭلار روزا تۇتۇش سىلەر ئۈچۈن (ئېغىر ئوچۇق يۈرۈشتىن ۋە فىدىيە بېرىشتىن) ياخشىدۇر﴿184﴾.*

## روزا تۇتۇشقا بۇيرۇش تۇغرىسىدا

اللە تائالا بۇ ئايەتتە مۆمىنلەرنىڭ نىيەتلىرى ۋە دىللىرىنى يامان خىسلەت ۋە ناچار ئەخلاقلاردىن تازىلاش يۈزىسىدىن ئۇلارنى روزا تۇتۇشقا يەنى تاڭ يورۇشتىن ئىلگىرىكى ۋاقىتتىن باشلاپ كۈن ئولتۇرۇپ بولغۇچە بولغان ئارىلىقتا بىر نەرسە يېيىش، ئىچىش ۋە جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشتىن ساقلىنىشقا بۇيرۇدى ۋە روزىنى مۆمىنلەرگە پەرز قىلغانىدەك ئۇلاردىن ئىلگىرى ئۆتكەن كىشىلەرگە پەرز قىلغانلىقىنى، ئۇلارنىڭ مۆمىنلەرگە ئۈلگە ئىكەنلىكىنى ۋە مۆمىنلەرنىڭ بۇ پەرزنى تولۇق ئادا قىلىشتا ئىلگىرىكىلەردىن بەكرەك تىرىشىشى كېرەكلىكىنى بايان قىلدى. اللە تائالا بۇ ئۈممەتنىڭ پەرزلەرنى ئادا قىلغاندا ئىلگىرىكىلەردىن ياخشىراق ئادا قىلىشى ئۈچۈن مۇنداق دەيدۇ: ﴿(ئى ئۈممەتلەر!) سىلەرنىڭ ھەر بىرىڭلارغا بىر خىل شەرىئەت ۋە ئوچۇق يول تەيىن قىلدۇق. ئەگەر اللە خالىسا، ئەلۋەتتە، سىلەرنى بىر ئۈممەت قىلاتتى (يەنى پۈتۈن ئىنسانلارنى بىر دىندا قىلاتتى). لېكىن اللە سىلەرگە بەرگەن شەرىئەتلەر بارىسىدا سىلەرنى سىناش ئۈچۈن (كۆپ ئۈممەت قىلىپ ئايرىدى). ياخشى ئىشلارغا ئالدىراڭلار﴾[2].

---

[1] سۈرە بەقەرە 229 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە مائىدە 48 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى

**﴾ئى مۆمىنلەر! (گۇناھلاردىن) ساقلىنىشىڭلار ئۈچۈن، سىلەردىن ئىلگىرىكىلەرگە (يەنى ئىلگىرىكى ئۈممەتلەرگە) روزا پەرز قىلىنغاندەك، سىلەرگىمۇ (رامىزان روزىسى) پەرز قىلىندى﴿** چۈنكى، روزا نىيەت ۋە دىللارنى پاكلاپ شەيتاننىڭ (ئادەمگە) بولغان ۋەسۋەسىنى ئازايتىدۇ.

روزا شەيتاننىڭ ۋەسۋەسىنى ئازايتىدىغانلىقى ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «ئى ياشلار جامائەسى! سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردىن توي قىلىشقا قادىر بولالايدىغانلار توي قىلسۇن، توي قىلىشقا قادىر بولالمىغانلار روزا تۇتسۇن، روزا ئۇنىڭ شەھۋىتىنى كەسكۈچىدۇر». ئاندىن الله تائالا روزىنىڭ مىقدارىنى ۋە كىشىلەرگە ئېغىر كېلىپ ئۇنى ئادا قىلالماي قالمىسۇن دەپ ئۇنى ساناقلىق كۈنلەرلا پەرز قىلغانلىقىنى بايان قىلدى.

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم، ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «مۇھەررەم ئېيىنىڭ ئونىنچى كۈنى روزا تۇتۇلىدىغان كۈن ئىدى، كېيىن رامىزان ئېيىنىڭ روزىسى پەرز قىلىندى. مۇھەررەم ئېيىنىڭ ئونىنچى كۈنىدە خالىغان كىشى روزا تۇتىدىغان ۋە خالىغان كىشى تۇتمايدىغان بولدى».

**﴾روزىنى (قېرىلىق ياكى ئاجىزلىق تۈپەيلىدىن مۇشەققەت بىلەن) ئاران تۇتىدىغان كىشىلەر تۇتمىسا، (كۈنلۈكى ئۈچۈن) بىر مىسكىن تويغۇدەك تاماق فىدىيە بېرىشى لازىم﴿** بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇئاز رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: روزا تۇتۇشقا بۇيرۇلغان ۋاقىتنىڭ باشلىرىدا خالىغان كىشى روزا تۇتاتتى. خالىغان كىشى روزا تۇتماي ھەر بىر روزا تۇتمىغان كۈنى ئۈچۈن بىر مىسكىنگە تائام بەرسە بولاتتى. شۇنىڭدەك ئىمام بۇخارى سەلەمە ئىبنى ئەكۋەئنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: الله تائالانىڭ **﴾روزىنى (قېرىلىق ياكى ئاجىزلىق تۈپەيلىدىن مۇشەققەت بىلەن) ئاران تۇتىدىغان كىشىلەر تۇتمىسا، (كۈنلۈكى ئۈچۈن) بىر مىسكىن تويغۇدەك تاماق فىدىيە بېرىشى لازىم﴿** دېگەن ئايىتى نازىل بولغاندا، ئۇنىڭدىن كېيىنكى ئايەت نازىل بولۇپ بۇنىڭ ھۆكمىنى ئەمەلدىن قالدۇرغىچە خالىغان كىشى روزا تۇتماي (بىر كۈنلىكى ئۈچۈن) بىر مىسكىنگە تائام بەرسە بولاتتى. ئۇبەيدۇللاھ، نافىئدىن ئىبنى ئۆمەرنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بۇ ئايەتنىڭ ھۆكمى ئەمەلدىن قالدۇرۇلغاندۇر.

**﴾كىمكى فىدىيىنى (بەلگىلەنگەن مىقداردىن) ئارتۇق بەرسە، بۇ ئۆزى ئۈچۈن ياخشىدۇر، ئەگەر بىلسەڭلار روزا تۇتۇش سىلەر ئۈچۈن (ئېغىز ئوچۇق يۈرۈشتىن ۋە فىدىيە بېرىشتىن) ياخشىدۇر﴿** يەنى ئالىملار: بۇ ئايەتنىڭ ھۆكمىنى ئۇنىڭدىن كېيىنكى **﴾سىلەردىن كىمكى رامىزان ئېيىدا ھازىر بولسا رامىزان روزىسىنى تۇتسۇن﴿** دېگەن ئايەت چۈشۈپ ئۇنىڭ ھۆكمىنى ئەمەلدىن قالدۇرىۋەتكىچە، خالىغان كىشى روزا تۇتاتتى ۋە خالىغان كىشى روزا تۇتماي ھەر بىر كۈنلۈكى ئۈچۈن بىر مىسكىنگە يېمەك بېرەتتى، دېدى.

## ئاجىز ۋە ياشانغان كىشىلەر روزا تۇتماي ئۇنىڭ ئورنىغا فىدىيە بەرسە بولىدىغانلىقى توغرىسىدا

**﴾روزىنى (قېرىلىق ياكى ئاجىزلىق تۈپەيلىدىن مۇشەققەت بىلەن) ئاران تۇتىدىغان كىشىلەر تۇتمىسا، (كۈنلۈكى ئۈچۈن) بىر مىسكىن تويغۇدەك تاماق فىدىيە بېرىشى لازىم﴿** بۇ ئايەت ھەققىدە ئىمام بۇخارى، ئەتادىن ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بۇ ئايەتنىڭ ھۆكمى ئەمەلدىن قالدۇرۇلغاندۇر. بۇ ئايەتنىڭ ھۆكمى روزا تۇتاي دېسە تۇتالايدىغان ۋە لېكىن قىينىلىپ قالىدىغان قېرى ئەر ـ ئاياللار ھەر بىر كۈننىڭ ئورنىغا بىر مىسكىنگە تائام بېرىدۇ.

شۇنىڭدەك باشقىلارمۇ سەئىد ئىبنى جۇبەيردىن ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ يۇقىرىقىدەك دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ. ئىبنى ئابباس ۋە باشقا سەلەپ ئالىملىرىنىڭ كۆز قارىشىچە الله تائالانىڭ ﴿**سىلەردىن كىمكى رامىزان ئېيىدا هازىر بولسا رامىزان روزىسىنى تۇتسۇن**﴾ دېگەن ئايىتى ھەممە كىشىگە روزا تۇتۇشنى پەرز قىلىش بىلەن يۇقىرىدىكى ئايەتنىڭ ھۆكمى تەن سالامەتلىكى ياخشى، مۇساپىر ئەمەس كىشى ئۈچۈن ئەمەلدىن قالدۇرۇلدى (يەنى تەن سالامەتلىكى ياخشى، مۇساپىر ئەمەس كىشى چوقۇم روزا تۇتىدۇ).

ئەمما روزا تۇتۇشقا قادىر بولالمايدىغان قېرى كىشىلەر روزا تۇتمىسىمۇ بولىدۇ. قازاسىنى قىلىشقا مۇمكىن بولمىسا قازاسىنىمۇ قىلمايدۇ، بەلكى ئۇ ھەر بىر كۈن ئۈچۈن بىر مىسكىنگە تائام بېرىدۇ. (يەنى بۇ ئايەتنىڭ ھۆكمى قېرى كىشىلەر ئۈچۈن كۈچكە ئىگە) ئىمام بۇخارىمۇ بۇ سۆزنى تاللاپ مۇنداق دېدى: قېرىپ قالغان كىشى روزا تۇتۇشقا قادىر بولالمىسا، روزا تۇتماي مىسكىنگە تائام بېرىدۇ. چۈنكى، ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ قېرىغاندىن كېيىن بىر يىل ياكى ئىككى يىل رامىزان ئېيىنىڭ ھەر بىر كۈنى ئۈچۈن بىر مىسكىنگە نان ۋە گۆش بېرىپ روزا تۇتمىغان ئىدى. قېرى كىشىلەرگە ئوخشاش، قورساق كۆتەرگەن ۋە بالا ئېمىتىۋاتقان ئاياللارمۇ (ئەگەر روزا تۇتسا) ئۆزلىرىگە ياكى باللىرىغا بىرەر زىيان يېتىپ قېلىشىدىن قورقسا (روزا تۇتماي) قازاسىنى قىلىدۇ. (ھەر بىر كۈن ئۈچۈن بىر مىسكىنگە) تائام بەرسە بولىدۇ، دېگەن كۆز قاراشلارمۇ ۋە ھەر بىر كۈنگە بىر مىسكىنگە تائام بېرىش بىلەن بىرگە قازاسىنى قىلىدۇ، دېگەن كۆز قاراشلارمۇ بار.

* * * * * * *

شَهْرُ رَمَضَانَ ٱلَّذِىٓ أُنزِلَ فِيهِ ٱلْقُرْءَانُ هُدًى لِّلنَّاسِ وَبَيِّنَٰتٍ مِّنَ ٱلْهُدَىٰ وَٱلْفُرْقَانِ ۚ فَمَن
شَهِدَ مِنكُمُ ٱلشَّهْرَ فَلْيَصُمْهُ ۖ وَمَن كَانَ مَرِيضًا أَوْ عَلَىٰ سَفَرٍ فَعِدَّةٌ مِّنْ أَيَّامٍ أُخَرَ ۗ يُرِيدُ ٱللَّهُ بِكُمُ
ٱلْيُسْرَ وَلَا يُرِيدُ بِكُمُ ٱلْعُسْرَ وَلِتُكْمِلُوا۟ ٱلْعِدَّةَ وَلِتُكَبِّرُوا۟ ٱللَّهَ عَلَىٰ مَا هَدَىٰكُمْ وَلَعَلَّكُمْ
تَشْكُرُونَ ﴿١٨٥﴾

*رامىزان ئېيىدا قۇرئان نازىل بولۇشقا باشلىدى، قۇرئان ئىنسانلارغا يېتەكچىدۇر، ھىدايەت قىلغۇچى ۋە ھەق بىلەن ناھەقنى ئايرىغۇچى روشەن ئايەتلەردۇر، سىلەردىن كىمكى رامىزان ئېيىدا ھازىر بولسا رامىزان روزىسىنى تۇتسۇن؛ كىمكى كېسەل ياكى سەپەر ئۈستىدە (يەنى مۇساپىر) بولۇپ (تۇتمىغان بولسا، تۇتمىغان كۈنلەر ئۈچۈن) باشقا كۈنلەردە تۇتسۇن. الله سىلەرگە ئاسانلىقنى خالايدۇ، تەسلىكنى خالىمايدۇ، (ئاغرىغانلار ئوچۇق يۈرگەن كۈنلەرنىڭ قازاسىنى قىلىش بىلەن رامىزان روزىسىنىڭ) سانىنى تولدۇرۇشۇڭلارنى، سىلەرنى ھىدايەت قىلغانلىقىغا الله نى ئۇلۇغلىشىڭلارنى، (ئۇنىڭ ئىنئاملىرىغا) شۈكۈر قىلىشىڭلارنى خالايدۇ*﴿185﴾.

رامىزان ئېيىنىڭ پەزىلىتى ۋە ئۇ ئايدا قۇرئاننىڭ چۈشكەنلىكى توغرىسىدا

الله تائالا ئايلارنىڭ ئىچىدىن ئەڭ مۇبارەك بولغان، قۇرئاننى نازىل قىلىش ئۈچۈن تاللىغان رامىزان ئېيىنى ماختايدۇ. رامىزان ئېيىنىڭ، پەيغەمبەرلەرگە الله تائالانىڭ كىتابلىرى چۈشكەن ئاي ئىكەنلىكى توغرىسىدا ھەدىس بار.

ئىمام ئەھمەد ئىبنى ئەسقەئىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ سەھىپىلىرى رامىزاننىڭ 1 ـ كېچىسى نازىل قىلىندى. تەۋرات رامىزاننىڭ 6 ـ كۈنى نازىل قىلىندى، ئىنجىل رامىزاننىڭ 13 ـ كۈنى، قۇرئان كەرىم رامىزان ئېيىنىڭ 24 ـ كۈنى نازىل قىلىندى».

## قۇرئاننىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

﴿**قۇرئان ئىنسانلارغا يېتەكچىدۇر، ھىدايەت قىلغۇچى ۋە ھەق بىلەن ناھەقنى ئايرىغۇچى روشەن ئايەتلەردۇر**﴾ مانا بۇ، قۇرئانغا ئىشەنگەن ۋە ئۇنىڭغا ئەگەشكەن كىشىلەرنىڭ دىلىنى توغرا يولغا باشلىغۇچى قىلىپ نازىل قىلىنغان قۇرئان ئۈچۈن مەدھىيەدۇر.

﴿**روشەن ئايەتلەردۇر**﴾ يەنى قۇرئاندىكى دەلىل پاكىتلارنى چۈشەنگەن ۋە ئويلىيالايدىغان كىشى ئۈچۈن شۇ قۇرئان ئېلىپ كەلگەن يولنىڭ ھەق ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلىغان ۋە ھەق بىلەن ناھەقنىڭ، ھالال ـ بىلەن ھارامنىڭ ئارىلىقىنى ئايرىغان ھالدا چۈشۈرۈلگەندۇر.

## رامىزان ئېيىنىڭ روزىسىنى تۇتۇشنىڭ پەرزلىكى توغرىسىدا

﴿**سىلەردىن كىمكى رامىزان ئېيىدا ھازىر بولسا رامىزان روزىسىنى تۇتسۇن**﴾ يەنى بۇ ئايەت رامىزان ئېيى كىرگەندە سەپەر قىلمىغان، تەن ـ سالامەتلىكى ياخشى كىشىگە روزا تۇتۇشنى پەرز قىلدى. يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتكەندەك بۇ ئايەت مۇساپىر ئەمەس تېنى ساغلام كىشىنىڭ روزا تۇتماي ئۇنىڭ ئورنىغا ھەر بىر كۈنى ئۈچۈن بىر مىسكىنگە تائام بەرسە بولىدۇ، دېگەن ئايەتنىڭ ھۆكمىنى ئەمەلدىن قالدۇرىۋەتتى.

رامىزان ئېيىنىڭ روزىسىنى تۇتۇش پەرز بولغاندىن كېيىن الله تائالا كېسەل كىشىلەر ۋە مۇساپىرلار ئۈچۈن رامىزان ئېيىنىڭ روزىسىنىڭ قازاسىنى قىلىش شەرتى بىلەن تۇتمىسا بولىدىغانلىقىنى رۇخسەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**كىمكى كېسەل ياكى سەپەر ئۈستىدە (يەنى مۇساپىر) بولۇپ (تۇتمىغان بولسا، تۇتمىغان كۈنلەر ئۈچۈن) باشقا كۈنلەردە تۇتسۇن**﴾ يەنى بىر كىشى كېسەلنىڭ سەۋەبى بىلەن روزا تۇتسا ئۇنىڭغا ئېغىر كېلىدىغان ياكى ئۇنىڭ كېسىلى تېخىمۇ ئېغىرلىشىپ كېتىدىغان ئەھۋال بولسا، ياكى سەپەر ئۈستىدە بولسا بۇ كىشى روزا تۇتمىسىمۇ دۇرۇس بولىدۇ. ئەگەر ئۇ روزا تۇتمىسا روزا تۇتمىغان كۈنلەرنىڭ ئورنىغا باشقا كۈنلىرى قازاسىنى تۇتىدۇ.

﴿**الله سىلەرگە ئاسانلىقنى خالايدۇ، تەسلىكنى خالىمايدۇ**﴾ يەنى كېسەللىك ۋە سەپەردىكى ۋاقىتلاردا روزا تۇتماسلىقنىڭ سىلەرگە رۇخسەت قىلىنىشى سىلەرگە ئاسانلاشتۇرۇش ۋە رەھمەت قىلىش يۈزىدىندۇر.

## سەپەر ئۈستىدىكى روزىغا مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەر توغرىسىدا

ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەككىنى پەتھى قىلىش ئۈچۈن رامىزان ئېيىدا چىققانلىقى (كەدىد دېگەن بۇلاقنىڭ يېنىغا) كەلگەندە ئۆزىنىڭمۇ روزا تۇتمىغانلىقى ۋە باشقىلارنىمۇ روزا

تۇتماسلىققا بۇيرۇغانلىقى بايان قىلىنغان بۇ يەردىكى بۇيرۇق روزا تۇتماسلىققا كەسكىن بىرىلگەن بۇيرۇق ئەمەس، روزا تۇتۇش ياكى تۇتماسلىق ئىختىيارلىقىغا بىرىلگەن بۇيرۇقتۇر. ئۇنىڭ روزا تۇتماسلىققا كەسكىن ئەمەسلىكى ساھابىلار رامىزان ئايلىرىدا (جىھاد قىلىش ياكى باشقا ئىشلار ئۈچۈن) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە سەپەرگە چىقاتتى، ئۇلارنىڭ ئىچىدە روزا تۇتىدىغانلارمۇ ۋە روزا تۇتمايدىغانلارمۇ بولاتتى. روزا تۇتقانلار تۇتمىغانلارنى، روزى تۇتمىغانلار تۇتقانلارنى ئەيىبلىمەيتتى. ئەگەر (روزا تۇتماسلىققا بىرىلگەن بۇيرۇق كەسكىن بولۇپ) روزا تۇتماسلىق پەرز بولىدىغان بولسا، (بۇ يەردە) روزا تۇتۇش ئەيىبلىك ھىسابلانغان بولاتتى. بەزىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاممۇ سەپەر ئۈستىدە روزا تۇتقان ئىدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سەپەر ئۈستىدە روزا تۇتقانلىقى توغرىسىدا ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم ئەبۇدەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دىگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىز رامىزان ئېيىنىڭ قاتتىق ئىسسىق (ھاۋانىڭ ئىسسىقلىقىدىن قولىمىزنى بېشىمىزنىڭ ئۈستىگە سايىۋەن قىلىۋالاتتۇق) كۈنلىرىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە سەپەرگە چىقتۇق. بىزنىڭ ئىچىمىزدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ئابدۇللاھ ئىبنى راۋاھە دىگەن ساھابىدىن باشقا روزا تۇتقان كىشى يوق ئىدى.

بەزىلەر اللە تائالانىڭ (سەپەردە روزا تۇتماسلىققا بەرگەن) رۇخستىگە ۋە بۇ ھەقتە كەلگەن ھەدىسكە ئاساسلىنىپ سەپەردە روزا تۇتماسلىق ياخشى دىدى. بۇ توغرىسىدىكى ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن سەپەردە روزا تۇتۇشنىڭ ھۆكمىنىڭ قانداق ئىكەنلىكى توغرىسىدا سورالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «روزا تۇتمىغان كىشى ياخشى قىلدى، روزا تۇتقان كىشىگە ھىچ گۇنا يوق» دەپ جاۋاب بەردى.

يەنە بىر ھەدىستە پەيغەمبەرئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «اللە تائالا سىلەرگە سەپەردە روزا تۇتماسلىقنى رۇخسەت قىلىپ بەردى. سىلەر اللە تائالانىڭ رۇخستىنى قوبۇل قىلىڭلار». بىر تۈركۈم ئالىملارئۇنىڭ ھەر ئىككىلىسى ئوخشاش دىگەن كۆز قاراشقا كەلدى. بۇلارنىڭ پاكىتى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ رىۋايەت قىلغان؛ ھەمزە ئىبنى ئەمر ئەسلەمىنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى! مەن روزىنى بەك جىق تۇتىدىغان ئادەم، سەپەردىمۇ روزا تۇتامدىمەن؟ دەپ سورىغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «خالىساڭ روزا تۇتقىن، خالىساڭ تۇتمىغىن» دەپ جاۋاب بەردى، دىگەن ھەدىسىدۇر.

بەزىلەر روزا تۇتسا قىيىنلىپ قالسا روزا تۇتماسلىق ياخشى دىدى. بۇلارنىڭ پاكىتى جابىرنىڭ ھەدىسىدۇر. ئۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆزىگە سايىۋەن قىلىۋالغان بىر كىشىنى كۆرۈپ، بۇ قانداق كىشى دەپ سورىغاندا ساھابىلار روزا تۇتقان كىشى دەپ جاۋاب بەرگەن. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «سەپەردە روزا تۇتۇش ياخشى ئەمەس» دىگەنلىكىنى رىۋايەت قىلدى. ئەگەر بىر كىشى (روزا تۇتماسلىقنى رۇخسەت قىلىپ) كەلگەن سۈننەتتىن (يەنى ھەدىستىن) يۈز ئۆرۈپ روزا تۇتماسلىق مەكرۇھ، دەپ قارىسا، ئۇ چاغدا ئۇنىڭغا روزا تۇتۇشى ھارام بولىدۇ. (چۈنكى، ئۇ روزا تۇتماسلىققا بۇيرۇغان ھەدىستىن يۈز ئۆردى).

رامىزاننىڭ قازاسىنى تۇتقاندا ئارقا ـ ئارقىدىن تۇتۇشى ۋاجىب ئەمەس، خالىسا بىر كۈن تۇتۇپ، بىر كۈن تۇتمىسىمۇ، خالىسا ئارقا ـ ئارقىدىن ئۇلاپ تۇتسىمۇ بولىدۇ. بۇلارنىڭ پاكىتى رامىزان ئېيىدا ئارقا ـ ئارقىدىن ئۇلاپ تۇتۇشنىڭ ۋاجىب بولۇشى روزىنى شۇ ئاينىڭ ئىچىدە ئادا

قىلىشىنىڭ زۆرۈرلىكى ئۈچۈندۇر. ئەمما قازاسىنى تۇتماقچى بولغان ئادەم پەقەت تۇتالماي قالغان كۈنلەرنىڭ قازاسىنىلا تۇتسىلا بولىدۇ.

شۇڭا الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿كىمكى كېسەل ياكى سەپەر ئۈستىدە (يەنى مۇساپىر) بولۇپ (تۇتمىغان بولسا، تۇتمىغان كۈنلەر ئۈچۈن) باشقا كۈنلەردە تۇتسۇن﴾[1] (يۇقىرىدىكى كۆزقاراش ئىمام شافىئىينىڭ مەزھىبىدىكىلەرگە ئائىتتۇر).

ئەمما ئىمام ئەبۇھەنىيفەنىڭ مەزھىبىدە ـ رامىزاننىڭ قازاسىنى تۇتقاندىمۇ ئارقا ـ ئارقىدىن تۇتۇشى لازىم. ئۇنىڭ پاكىتى شۇكى، رامىزاننىڭ روزىسىنى تۇتۇش ئارقا ـ ئارقىدىن بولغان ئىكەن، ئۇنىڭ قازاسىنى تۇتۇشمۇ ئارقا ـ ئارقىدىن بولۇشى لازىمدۇر. يەنە بۇنىڭدىن باشقا پاكىت ئىسپاتلارمۇ بار.

## تەسلەشتۈرمەي ئاسانلاشتۇرۇش توغرىسىدا

﴿**الله سىلەرگە ئاسانلىقنى خالايدۇ، تەسلىكنى خالىمايدۇ**﴾ ئىمام ئەھمەد ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئىبنى مالىكتىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئاسانلاشتۇرۇڭلار، تەسلەشتۈرمەڭلار! خاتىرجەم قىلىڭلار، قاچۇرماڭلار!».

يەنە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇئاز بىلەن ئەبۇمۇسانى يەمەنگە ئەۋەتكەن چاغدا ئۇ ئىككىسىگە مۇنداق دېدى: «سىلەر خۇش ـ بېشارەت بېرىڭلار، قاچۇرماڭلار. ئاسانلاشتۇرۇڭلار، تەسلەشتۈرمەڭلار. بىر ـ بىرىڭلارغا بويسۇنۇڭلار، ئىختىلاپلاشماڭلار».

﴿**الله سىلەرگە ئاسانلىقنى خالايدۇ، تەسلىكنى خالىمايدۇ، (ئاغرىپ ئۇچۇق يۈرگەن كۈنلەرنىڭ قازاسىنى قىلىش بىلەن رامىزان روزىسىنىڭ) سانىنى تولدۇرۇشۇڭلارنى، سىلەرنى ھىدايەت قىلغانلىقىغا الله نى ئۇلۇغلىشىڭلارنى، (ئۇنىڭ ئىنئاملىرىغا) شۈكۈر قىلىشىڭلارنى خالايدۇ**﴾ يەنى سىلەرگە ئاسانلاشتۇرۇشنى كۆزلەپ كېسەل، مۇساپىرلار ۋە باشقا ئۆزرىلىك كىشىلەر ئۈچۈن روزا تۇتماسلىققا رۇخسەت قىلدى ۋە رامىزان ئېيىدا كەم قالغان روزىنى تولۇقلاش ئۈچۈن روزىنىڭ قازاسىنى تۇتۇشقا بۇيرۇدى.

## ئىبادەتنىڭ ئاخىرىدا الله تائالانى زىكرى قىلىش توغرىسىدا

﴿**سىلەرنى ھىدايەت قىلغانلىقىغا الله نى ئۇلۇغلىشىڭلارنى، (ئۇنىڭ ئىنئاملىرىغا) شۈكۈر قىلىشىڭلارنى خالايدۇ**﴾ يەنى سىلەر ئىبادىتىڭلارنى قىلىپ بولغاندا الله تائالانى زىكىر قىلىڭلار.

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿سىلەر ھەجگە ئائىت ئىبادەتلەرنى ئادا قىلغاندىن كېيىن، الله نى بولسا ئاتا ـ بوۋاڭلارنى (پەخىرلىنىپ) ياد ئەتكەندەك ياكى ئۇنىڭدىنمۇ زىيادە ياد ئېتىڭلار﴾[2] ﴿ناماز ئوقۇلۇپ بولغاندا (يەنى نامازدىن پارىغ بولغىنىڭلاردىن كېيىن) زېمىنغا تارىلىپ (يەنى ئۆز مەشغۇلاتىڭلار بىلەن بولۇپ)، الله نىڭ پەزلىدىن تەلەپ قىلىڭلار، مەقسىتىڭلارغا ئېرىشىش ئۈچۈن الله نى كۆپ ياد ئېتىڭلار﴾[3]. ﴿(ئى مۇھەممەد!) كاپىرلارنىڭ سۆزلىرىگە سەۋر قىلغىن، كۈن

---

[1] سۈرە بەقەرە 184 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە بەقەرە 200 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى .
[3] سۈرە جۇمۇئە 10 ـ ئايەت.

چىقىشتىن ئىلگىرى ۋە كۈن پېتىشتىن ئىلگىرى پەرۋەردىگارىڭغا تەسبىھ ئېيتقىن، ھەمدى ئېيتقىن كېچىدە ۋە سەجدىدىن كېيىن (يەنى پەرز نامازلارنىڭ ئارقىسىدا) تەسبىھ ئېيتقىن﴾[1].

شۇنىڭ ئۈچۈن پەرز نامازلارنىڭ ئارقىسىدىن ”سۇبھانەللاھ، ئەلھەمدۇلىللاھ، ئاللاھۇ ئەكبەر“ دېيىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى ھەققىدە ھەدىس بار.

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نامىزىنىڭ تۈگىگەنلىكىنى (ئۇنىڭ ئاللاھۇ ئەكبەر) دەپ تەكبىر ئېيتىشىدىن بىلەتتۇق. شۇڭا كۆپلىگەن ئالىملار **﴿(ئاغزىڭلار ئوچۇق يۈرگەن كۈنلەرنىڭ قازاسىنى قىلىش بىلەن رامىزان روزىسىنىڭ) سانىنى تولدۇرۇشۇڭلارنى، سىلەرنى ھىدايەت قىلغانلىقىغا اللہ نى ئۇلۇغلىشىڭلارنى، (ئۇنىڭ ئىنئاملىرىغا) شۈكۈرقىلىشىڭلارنى خالايدۇ﴾** دېگەن ئايەتكە ئاساسلىنىپ روزا ھېيت نامىزىدا (اللہ ئەكبەر) دەپ تەكبىر ئېيتىشنى يولغا قويىدى.

**﴿(اللہ نىڭ ئىنئاملىرىغا) شۈكۈرقىلىشىڭلارنى خالايدۇ﴾** يەنى سىلەر اللہ تائالانىڭ پەرزلىرىنى ئادا قىلىش، چەكلىگەن نەرسىلەردىن يېنىش ۋە ئۇنىڭ بەلگىلەپ بەرگەن بەلگىلىمىلىرىگە رىئايە قىلىش بىلەن اللہ تائالانىڭ بۇيرۇقلىرىغا بويسۇنساڭلار سىلەر (اللہ تائالاغا) شۈكرى ئېيتقانلارنىڭ قاتارىدىن بولالايسىلەر.

* * * * * * *

وَإِذَا سَأَلَكَ عِبَادِى عَنِّى فَإِنِّى قَرِيبٌ ۖ أُجِيبُ دَعْوَةَ ٱلدَّاعِ إِذَا دَعَانِ ۖ فَلْيَسْتَجِيبُوا۟ لِى وَلْيُؤْمِنُوا۟ بِى لَعَلَّهُمْ يَرْشُدُونَ ﴿١٨٦﴾

***مېنىڭ بەندىلىرىم سەندىن مەن توغرۇلۇق سورىسا (ئۇلارغا ئېيتقىنكى)، مەن ھەقىقەتەن ئۇلارغا يېقىنمەن (يەنى ئۇلارنىڭ ئەھۋالىنى، سۆزلىرىنى بىلىپ تۇرىمەن)، ماڭا دۇئا قىلسا، مەن دۇئا قىلغۇچىنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىمەن، ئۇلار توغرا يول تېپىش ئۈچۈن مېنىڭ دەۋىتىمنى قوبۇل قىلسۇن ۋە ماڭا ئىمان ئېيتسۇن (يەنى ھەمىشە ئىمان بىلەن بولسۇن)*** ﴿186﴾.

## اللہ تائالانىڭ بەندىسىنىڭ دۇئاسىنى ئاڭلايدىغانلىقى توغرىسىدا

ئىمام ئەھمەد ئەبۇمۇسا ئەشئەرىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە بىر جەڭدە ئىدۇق، بىز ئېگىزگە ئۆرلىسەك ياكى جىلغا سايلارغا چۈشسەك ”ئاللاھۇ ئەكبەر“ دەپ ئاۋازلىرىمىزنى كۆتۈرۈشكە باشلىدۇق، ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە يېقىن كېلىپ مۇنداق دېدى: «ئى خالايىقلار! (ئازراق) كۆچەڭلار، سىلەر گاس ۋە يوق (بىر زاتنى) چاقىرىۋاتمايسىلەر، سىلەر ئاڭلىغۇچى ۋە كۆرۈپ تۇرغۇچى (زاتنى) چاقىرىۋاتىسىلەر، سىلەر چاقىرىدىغان زات سىلەرنىڭ بىرىڭلارغا ئۇنىڭ (مىنىپ تۇرغان) ئۇلىغىنىڭ گەدىنىدىن يېقىن. ئى ئابدۇللاھ ئىبنى قەيس! مەن ساڭا جەننەتنىڭ بايلىقلىرىدىن بولغان بىر سۆزنى ئۆگىتىپ قويايمۇ؟ (ئۇ سۆز بولسىمۇ) ”لاھەۋلە ۋەلا قۇۋۋەتە ئىللا بىللاھ“ دۇر».

---

[1] سۈرە قاف39 — 40 - ئايەتلەر.

ئىمام ئەھمەد، ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «مەن بەندەمنىڭ ماڭا بولغان گۇمانىغا قارىتا بولىمەن، ئۇ ماڭا دۇئا قىلسا، مەن ئۇنىڭ بىلەن بىللە دۇرمەن».

## قىلغان دۇئانىڭ قوبۇل بولىدىغانلىقى ۋە ئۇنىڭ بىكار بولۇپ كەتمەيدىغانلىقى توغرىسىدا

ئىمام ئەھمەد، ئەبۇسەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بىر مۇسۇلمان گۇناھ بولمايدىغان ۋە ياكى ئۇرۇق ـ تۇغقانلىنىڭ ئارىلىقىنى ئۈزۈش ئۈچۈن بولمىغان بىر دۇئانى قىلسا، الله تائالا ئۇنىڭغا ئۇ دۇئانىڭ سەۋەبى بىلەن ئۈچ ئىشنىڭ بىرنى بېرىدۇ. ياكى ئۇنىڭغا ئۇنىڭ تىلىگىنىنى تېز بېرىدۇ. ياكى ئۇنى ئۇنىڭ ئۈچۈن ئاخىرەتكە ساقلاپ قويىدۇ، ياكى ئۇنىڭدىن دۇئا تىلىگىنىگە باراۋەر كېلىدىغان باشقا بىر يامانلىقنى قايتۇرىدۇ». ساھابىلار: ئۇنداق بولسا، بىز دۇئانى كۆپ قىلايلى، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله تائالا دۇئا قانچىلىك كۆپ بولسىمۇ ئۇنى ئىجابەت قىلىدۇ» دېدى.

ئىمام مالىك، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «سىلەردىن بىرسى قىلغان دۇئاسىدا مەن دۇئا قىلدىم. ئەمما ئىجابەت قىلىنمىدى، دەپ ئالدىراقسانلىق قىلمىسىلا، ئۇنىڭ دۇئاسى ئىجابەت قىلىنىدۇ».

ئىمام مۇسلىم، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بەندە گۇناھ بولىدىغان ئىش ئۈچۈن ياكى ئۇرۇق ـ تۇغقاننىڭ ئارىلىقىنى بۇزۇش ئۈچۈن دۇئا قىلمىغانلا بولسا ۋە ئالدىراپ كەتمىسە (ئۇنىڭ قىلغان دۇئاسى) ئىجابەت قىلىنىپ تۇرىدۇ». ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى ئالدىرىغانلىق قانداق بولىدۇ، دەپ سورالغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئالدىرىغانلىق دېگەن، دۇئا قىلدىم، دۇئايىمنىڭ ئىجابەت قىلىنغانلىقىنى كۆرمىدىم، دەپ ھېرىپ قېلىپ، دۇئا قىلىشنى تاشلىۋېتىشتۇر» دېدى.

## قىلغان دۇئاسى ئىجابەت قىلىنىدىغان ئۈچ تۈرلۈك كىشى توغرىسىدا

ئىمام ئەھمەد، تىرمىزى، نەسەئى ۋە ئىبنى ماجە قاتارلىقلار ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «مۇنداق ئۈچ تۈرلۈك كىشى بار، ئۇلارنىڭ دۇئالىرى قۇرۇق قايتۇرۇلمايدۇ؛ ئادىل پادىشاھ (نىڭ قىلغان دۇئاسى)، روزا تۇتقان كىشىنىڭ ئىپتار قىلغان ۋاقتىدا (قىلغان دۇئاسى)، زۇلۇمغا ئۇچرىغان كىشىنىڭ قىلغان دۇئاسى، الله تائالا زۇلۇمغا ئۇچرىغان كىشىنىڭ قىلغان دۇئاسىنى قىيامەت كۈنى بۇلۇتنىڭ ئۈستىگە كۆتۈرۈپ ۋە ئۇنىڭغا ئاسمانلارنىڭ ئىشىكلىرى ئېچىلىپ مۇنداق دەيدۇ: مېنىڭ ئىززىتىم بىلەن قەسەم قىلىمەن، شەكسىز مەن ساڭا بىرمۇددەتتىن كېيىن بولسىمۇ ياردەم قىلىمەن».

* * * * * * *

أُحِلَّ لَكُمْ لَيْلَةَ ٱلصِّيَامِ ٱلرَّفَثُ إِلَىٰ نِسَآئِكُمْ ۚ هُنَّ لِبَاسٌ لَّكُمْ وَأَنتُمْ لِبَاسٌ لَّهُنَّ ۗ عَلِمَ ٱللَّهُ أَنَّكُمْ كُنتُمْ تَخْتَانُونَ أَنفُسَكُمْ فَتَابَ عَلَيْكُمْ وَعَفَا عَنكُمْ ۖ فَٱلْـَٔـٰنَ بَـٰشِرُوهُنَّ وَٱبْتَغُوا۟ مَا

كَتَبَ ٱللَّهُ لَكُمۡۚ وَكُلُواْ وَٱشۡرَبُواْ حَتَّىٰ يَتَبَيَّنَ لَكُمُ ٱلۡخَيۡطُ ٱلۡأَبۡيَضُ مِنَ ٱلۡخَيۡطِ ٱلۡأَسۡوَدِ مِنَ ٱلۡفَجۡرِۖ ثُمَّ
أَتِمُّواْ ٱلصِّيَامَ إِلَى ٱلَّيۡلِۚ وَلَا تُبَٰشِرُوهُنَّ وَأَنتُمۡ عَٰكِفُونَ فِي ٱلۡمَسَٰجِدِۗ تِلۡكَ حُدُودُ ٱللَّهِ فَلَا
تَقۡرَبُوهَاۗ كَذَٰلِكَ يُبَيِّنُ ٱللَّهُ ءَايَٰتِهِۦ لِلنَّاسِ لَعَلَّهُمۡ يَتَّقُونَ ١٨٧

***روزا كېچىلىرىدە ئاياللىرىڭلارغا يېقىنچىلىق قىلىش سىلەرگە ھالال قىلىندى، ئۇلار سىلەر ئۇچۇن كىيىمدۇر (يەنى ئۇلار سىلەرگە ئارىلىشىپ ياشايدۇ ۋە كىيىم بەدەنگە يېپىشقاندەك يېپىشىدۇ)، سىلەرمۇ ئۇلار ئۇچۇن كىيىمسىلەر (يەنى سىلەرمۇ ئۇلارغا ئارىلىشىپ ياشايسىلەر ۋە كىيىم بەدەنگە يېپىشقاندەك يېپىشىسىلەر). اللە ئۆزەڭلارنىڭ ئۆزەڭلارنى ئالدىغانلىقىڭلارنى (يەنى روزا كېچىسىدە يېقىنچىلىق قىلغىنىڭلارنى) بىلدى. اللە تەۋبەڭلارنى قوبۇل قىلدى، سىلەرنى ئەپۇ قىلدى. ئەمدى ئۇلارغا (يەنى ئاياللىرىڭلارغا) يېقىنچىلىق قىلىڭلار، اللە سىلەرگە تەقدىر قىلغان نەرسىنى (يەنى پەرزەنتنى) تەلەپ قىلىڭلار، تاكى تاڭنىڭ ئاق يىپى قارا يىپىدىن ئايرىلغانغا (يەنى تاڭ يورۇغانغا) قەدەر يەڭلار، ئىچىڭلار، ئاندىن كەچ كىرگىچە روزا تۇتۇڭلار، سىلەر مەسجىدتە ئېتىكاپتا ئولتۇرغان چېغىڭلاردا (كۈندۈز بولسۇن، كېچە بولسۇن)، ئۇلارغا يېقىنچىلىق قىلماڭلار، ئەنە شۇلار اللە بەلگىلىگەن چېگرىلاردۇر (يەنى مەنئى قىلغان ئىشلاردۇر)، ئۇنىڭغا يېقىنلاشماڭلار. كىشىلەرنىڭ (ھارام قىلىنغان ئىشلاردىن) ساقلىنىشلىرى ئۈچۈن، اللە ئايەتلىرىنى ئۇلارغا مۇشۇنداق بايان قىلىدۇ*** ﴿187﴾.

## رامىزان ئېيىنىڭ كېچىلىرىدە يەپ - ئىچىش ۋە جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشكە بولىدىغانلىقى توغرىسىدا

مانا بۇ اللە تائالانىڭ مۇسۇلمانلارغا بولغان رۇخسىتى ۋە ئىسلام دىنىنىڭ دەسلەپكى دەۋرلىرىدىكى قىيىنچىلىقنى كۆتۈرىۋېتىشتۇر. ئىسلامنىڭ دەسلەپكى مەزگىلىدە ئۇلارنىڭ بىرى ئىپتار قىلسا، ئۇنىڭغا يېيىش، ئىچىش ۋە جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈش ناماز خۇپتەنگىچە ياكى ئۇنىڭدىن بۇرۇن ئۇخلاپ قالغان چاغقىچە ھالال قىلىناتتى، قاچان ئۇخلىسا ياكى خۇپتەن نامىزىنى ئوقۇپ بولسىلا ئۇنىڭغا بىر نەرسە يېيىش، ئىچىش ۋە جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈش ئەتىسى ئىپتارغىچە ھارام قىلىنغان ئىدى. ئاندىن ئۇلار ئۇنىڭدىن ناھايىتى چوڭ قىيىنچىلىق ھېس قىلىشتى. اللە تائالا، ئۇلارنىڭ قىيىنچىلىقىنى كۆتۈرۈۋېتىش ئۈچۈن رامىزان كېچىلىرىدە جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشكە رۇخسەت قىلدى.

ئەبۇئىسھاق، بەرا ئىبنى ئازەب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى روزا تۇتقان بولسا، ئاندىن ئۇ ئىپتار قىلىشتىن بۇرۇن ئۇخلاپ قالسا، ئۇ شۇنىڭغا ئوخشاش ۋاقىتقىچە (يەنى ئەتىسى ئىپتار ۋاقتى كېلىپ بولغىچە) تائام يېمەيتتى. قەيس ئىبنى سەرمە دېگەن ئەنسارى روزا تۇتقان ئىدى، ئۇ شۇ روزا تۇتقان كۈندە تېرىلغۇ يېرىدە ئەمگەك قىلىۋاتاتتى، ئىپتار ۋاقتى كەلگەندە ئايالىنىڭ قېشىغا كېلىپ، (ئۇنىڭدىن) سېنىڭ قېشىڭدا تائام بارمۇ؟ دەپ سورىدى، ئۇ: ياق، لېكىن مەن (ئۆيگە) بېرىپ ئېلىپ كېلىپ بېرەي، دېدى. ئاندىن ئۇنىڭ ئۇيقۇسى كېلىپ ئۇخلاپ قالدى. ئايالى كېلىپ ئۇنىڭ ئۇخلاپ قالغانلىقىنى كۆرۈپ: ۋاي

ئىست! ئۇخلاپ قاپسەنغۇ؟ دېدى. (ئەتىسى) كۈن چۈش ۋاقتى بولغاندا ئۇ (ئاچلىقتىن) ھۇشسىزلىنىپ كەتتى. ئاندىن بۇھەقتىكى خەۋەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا يەتتى. شۇنىڭ بىلەن بۇ ئايەت نازىل بولدى: ﴿**روزا كېچىلىرىدە ئاياللىرىڭلارغا يېقىنچىلىق قىلىش سىلەرگە ھالال قىلىندى، ئۇلار سىلەر ئۈچۈن كىيىمدۇر (يەنى ئۇلار سىلەرگە ئارىلىشىپ ياشايدۇ ۋە كىيىم بەدەنگە يېپىشقاندەك يېپىشىدۇ)، سىلەرمۇ ئۇلار ئۈچۈن كىيىمسىلەر (يەنى سىلەرمۇ ئۇلارغا ئارىلىشىپ ياشايسىلەر ۋە كىيىم بەدەنگە يېپىشقاندەك يېپىشىسىلەر). الله ئۆزەڭلارنىڭ ئۆزەڭلارنى ئالدىغانلىقىڭلارنى (يەنى روزا كېچىسىدە يېقىنچىلىق قىلغىنىڭلارنى) بىلدى. الله تەۋبەڭلارنى قوبۇل قىلدى، سىلەرنى ئەپۇ قىلدى. ئەمدى ئۇلارغا (يەنى ئاياللىرىڭلارغا) يېقىنچىلىق قىلىڭلار، الله سىلەرگە تەقدىر قىلغان نەرسىنى (يەنى پەرزەنتنى) تەلەپ قىلىڭلار، تاكى تاڭنىڭ ئاق يىپى قارا يىپىدىن ئايرىلغانغا (يەنى تاڭ يورۇغانغا) قەدەر يەڭلار، ئىچىڭلار**﴾ ئاندىن ئۇلار ناھايىتى خۇشال بولۇشتى.

ئىمام بۇخارى، ئىبنى ئىسھاقنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ. مەن بەرانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: رامىزان ئېيىنىڭ روزىسى پەرز بولۇپ چۈشكەندە، ئۇلار رامىزاننىڭ ھەممىسىدە ئاياللارغا يېقىن بارمايتتى، ئەرلەر (جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈش ئارقىلىق) ئۆزلىرىگە خىيانەت قىلىشاتتى. شۇنىڭ بىلەن الله تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: ﴿**الله ئۆزەڭلارنىڭ ئۆزەڭلارنى ئالدىغانلىقىڭلارنى (يەنى روزا كېچىسىدە يېقىنچىلىق قىلغىنىڭلارنى) بىلدى. الله تەۋبەڭلارنى قوبۇل قىلدى، سىلەرنى ئەپۇ قىلدى**﴾.

ئەلى ئىبنى ئەبۇتەلھە، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مۇسۇلمانلار رامىزان ئايلىرىدا خۇپتەن نامىزىنى ئوقۇپ بولسا، ئۇلارغا ئاياللار بىلەن بىرگە بولۇش ۋە تائام يېيىش، ئەتىسى ئىپتار ۋاقتى كېلىپ بولغىچە ھارام قىلىناتتى، ئاندىن بىر بۆلۈك مۇسۇلمانلار رامىزان ئېيىدا خۇپتەندىن كېيىن ئاياللارغا يېقىنچىلىق قىلىپ قالدى ۋە تائاملاردىن يەپ قالدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدە ئۆمەر ئىبنى خەتتابمۇ بار ئىدى. ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا ئۆزلىرىنىڭ بۇ ئىشلىرىنى شىكايەت قىلىپ كەلدى. شۇنىڭ بىلەن الله تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى. ﴿**الله ئۆزەڭلارنىڭ ئۆزەڭلارنى ئالدىغانلىقىڭلارنى (يەنى روزا كېچىسىدە يېقىنچىلىق قىلغىنىڭلارنى) بىلدى. الله تەۋبەڭلارنى قوبۇل قىلدى، سىلەرنى ئەپۇ قىلدى. ئەمدى ئۇلارغا (يەنى ئاياللىرىڭلارغا) يېقىنچىلىق قىلىڭلار**﴾ ئەۋفىيمۇ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن شۇنىڭغا ئوخشاش رىۋايەت قىلدى.

﴿**الله سىلەرگە تەقدىر قىلغان نەرسىنى (يەنى پەرزەنتنى) تەلەپ قىلىڭلار**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ساھابىلار ۋە ئۇلارغا ئەگەشكەن تابىئىنلار مۇنداق دەيدۇ: الله تائالا سىلەرگە تەقدىر قىلغان بالىنى تەلەپ قىلىڭلار. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە قەتادە مۇنداق دەيدۇ: سىلەر الله تائالا سىلەرگە يۈرگۈزگەن رۇخسەتنى تەلەپ قىلىڭلار. سەئىد قاتادىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: سىلەر الله تائالا سىلەرگە ھالال قىلىپ بەرگەن نەرسىنى تەلەپ قىلىڭلار.

## سوھۇرلۇقنىڭ ئاخىرقى ۋاقتى توغرىسىدا

﴿**تاكى تاڭنىڭ ئاق يىپى قارا يىپىدىن ئايرىلغانغا (يەنى تاڭ يورۇغانغا) قەدەر يەڭلار، ئىچىڭلار، ئاندىن كەچ كىرگىچە روزا تۇتۇڭلار**﴾ يەنى الله تائالا بۇ ئايەتتە روزى تۇتقان كىشىنىڭ ئەگەر خالىسا، رامىزان كېچىلىرى، كېچىنىڭ قاراڭغۇلۇقى تۈگەپ تاڭ سۈزۈلگىچە بولغان ئارىلىقتا يەپ ـ

ئىچىش ۋە بۇنىڭدىن ئىلگىرىكى ئايەتتە جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشكە بولىدىغانلىقنى بايان قىلدى.

قۇرئان بۇنى ئاق يىپ قارا يىپتىن ئايرىلغانغا قەدەر دەپ بايان قىلدى. ئاندىن بۇنىڭ چۈشىنىكسىز بولغان يېرىنى ئۇنىڭ ﴿**تاكى تاڭنىڭ**﴾ دېگەن سۆزى بىلەن چۈشەندۈردى.

ئىمام بۇخارى، سەھل ئىبنى سەئىدنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ﴿**ئاق يىپى قارا يىپىدىن ئايرىلغانغا قەدەر يەڭلار، ئىچىڭلار**﴾ دېگەن ئايەت چۈشۈپ ﴿**تاكى تاڭنىڭ**﴾ دېگەن ئايەت چۈشكىچە كىشىلەر روزا تۇتماقچى بولسا، ئۆزلىرىنىڭ ئىككى پۇتىغا ئاق يىپ بىلەن قارا يىپنى باغلاپ قويۇپ ئۇ ئىككىسىنى پەرق ئېتەلىگۈدەك يورۇق بولغۇچە تائام يەيتتى. ئاندىن اللە تائالا ﴿**تاكى تاڭنىڭ**﴾ دېگەن ئايەتنى چۈشۈردى. ئاندىن ئۇلار (ئاق يىپ بىلەن قارايىپ دېگەن سۆزدىن) كېچە بىلەن كۈندۈزنىڭ كۆزدە تۇتۇلغانلىقىنى بىلدى.

ئىمام بۇخارى، شەئبىيدىن ئەدىينىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئەدىي (يەنى ئۆزىنى دېمەكچى) ئاق يىپ بىلەن قارا يىپنى ئېلىپ يېنىدا قويۇپ قويىدى. ئۇ بىر كۈنى ئۇ ئىككى يىپقا قارىدى. ئۇ ئىككى يىپنى بىرسى بىرسىدىن پەرقلەندۈرگىلى بولمىدى. ئۇ ئىككى يىپ ئايرىلغۇچە يەي دېسە كۈن چىقىپ قالاتتى شۇنىڭ ئۈچۈن ئەتتىگەندىلا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا بېرىپ: ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى! مەن ياستۇقۇمنىڭ يېنىغا (يىپ قويۇپ قويغانتىم مەن يىپنىڭ رەڭگىنى پەرقلەندۈرەلمىدىم، قانداق قىلىمەن؟) دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەگەر ئاق يىپ بىلەن قارا يىپ ياستۇقۇڭنىڭ يېنىدا بولغان بولسا، ئۇنداقتا سېنىڭ ياستۇقۇڭ نېمىدېگەن كەڭ» دېدى.

ئىمام بۇخارى، ئەدىي ئىبنى ھاتەمدىن يەنە مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: ئەدىي مەن: «ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى! ئاق يىپنىڭ قارايىپتىن (ئايرىلىشى دېگەن نېمە) ئۇ ئىككىسى (ھەقىقىي) يىپمۇ؟ دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەگەرسەن ئۇ ئىككىسىنى ھەقىقىي ئىككى تال يىپ دەپ چۈشەنگەن بولساڭ، شەكسىز سېنىڭ گەدىنىڭ كەڭكەن[1]. ئۇ ئۇنداق بولماستىن (يەنى ئۇ ئىككىسى ئىككى دانە يىپ بولماستىن) بەلكى كېچىنىڭ قاراڭغۇلۇقى بىلەن كۈندۈزنىڭ ئاقلىقىدۇر» دېدى.

## سوھۇرلۇقنىڭ ئەۋزەللىكى ۋە ئۇنىڭ ۋاقتى توغرىسىدا

اللە تائالانىڭ تاڭ ئاتقۇچىلىك يەپ ـ ئىچىشكە يول قويغانلىقى سوھۇرلۇق يېيىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكىنىڭ پاكىتىدۇر. چۈنكى، سوھۇرلۇق يېيىش اللە تائالا رۇخسەت قىلىپ بەرگەن ئىشلاردىندۇر، اللە تائالانىڭ رۇخسىتىنى قوبۇل قىلىپ ئۇنىڭغا ئەمەل قىلىش ياخشىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (كىشىلەرنى) سوھۇرلۇق يېيىشكە رىغبەتلەندۈرۈپ مۇنداق دېگەن: «سىلەر سوھۇرلۇق يەڭلار، سوھۇرلۇقتا بەرىكەت بار».

ئىمام مۇسلىم، ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «شەكسىز بىزنىڭ روزىمىز بىلەن ئەھلى كىتابنىڭ روزىسىنىڭ ئارىلىقىدىكى پەرق، سوھۇرلۇق يېيىشتۇر»[2].

---

[1] يەنى ياستۇقىڭ ئۇفۇق سىغىدىغان دەرىجىدە كەڭكەن دېمەكچى.
[2] بىز سوھۇرلۇق يەپ روزا تۇتىمىز، ئۇلار سوھۇرلۇق يېمەي روزا تۇتىدۇ.

ئىمام ئەھمەد، ئەبۇسەئىدتىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «سەھەرلىك يېيىش بەرىكەتتۇر، سىلەر بىر يۇتۇم سۇ ئىچىش بىلەن بولسىمۇ سەھەرلىك قىلىڭلار، سەھەرلىك يېگۈچىلەرگە الله تائالا رەھمەت قىلىدۇ ۋە پەرىشتىلەر ئۇنىڭ گۇناھىنىڭ كەچۈرۈم قىلىنىشىنى تىلەيدۇ».

بۇنىڭدىن باشقا سەھەرلىك يېگەنلەرنىڭ قاتارىدىن بولۇش ئۈچۈن بىر يۇتۇم سۇ بىلەن بولسىمۇ سەھەرلىك قىلىشقا رىغبەتلەندۈرىدىغان نۇرغۇنلىغان ھەدىسلەر بار. (بۇنىڭدىن سەھەرلىك يېيىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكىنى كۆرۈۋالالايمىز). سەھەرلىكنى تاڭ سۈزۈلگىلى باشلىغان ۋاقىتقىچە كېچىكتۈرۈپ يېيىش مۇستەھەبتۇر.

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم، ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئىبنى مالىكتىن زەيد ئىبنى سابىتنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە سەھەرلىك يەپ بولۇپ ئاندىن ناماز بامداتنى ئوقۇدۇق. ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېدى: مەن زەيتتىن (نامازنىڭ) ئەزىنى بىلەن سەھەرلىكنىڭ ئارىلىقىدا قانچىلىك ۋاقىت بار ئىدى دەپ سورىدىم؟ ئۇ ئەللىك ئايەت (ئوقۇغۇچىلىك ۋاقىت بار ئىدى) دەپ جاۋاب بەردى. نۇرغۇنلىغان ساھابىلەر ۋە تابىئىنلارنىڭمۇ سەھەرلىكنى تاڭ ئېتىشقا يېقىن يېسە بولىدۇ دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلدى.

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بىلالنىڭ ئەزىنى سىلەرنىڭ سەھەرلىك يېيىشىڭلاردىن چەكلەپ قويمىسۇن. چۈنكى، ئۇ تاڭ يورۇشتىن بۇرۇن ئەزان ئېيتىدۇ. ئاندىن سىلەر ئىبنى ئۇممۇمەكتۇمنىڭ ئەزان ئېيتقانلىقىنى ئاڭلىغۇچە يەپ ـ ئىچىڭلار، ئۇ تاڭ سۈزۈلمىگىچە ئەزان ئېيتمايدۇ».

ئىمام ئەھمەد، قەيس ئىبنى تەلقىنىڭ ئاتىسىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «تاڭ سۈزۈلۈش دېگەن، ئاسماننىڭ ئەتراپىدىكى ئۇزۇنىغا سوزۇلغان (ئاقلىق) ئەمەس، بەلكى (ئۇ) توغرىسىغا كەتكەن ئاقلىقتۇر. ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزىنىڭ رىۋايىتىدە مۇنداق دەپ كەلدى: سىلەر يەپ ئىچىڭلار، سىلەرنى ئېگىز (يەنى ئۇزۇنىسىغا) كەتكەن ئاقلىق چەكلەپ قويمىسۇن. سىلەرگە قىزىللىق توغرا قىلىنغۇچە (يەنى توغرىسىغا كەتكەن ئاقلىقنى كۆرگىچە) يەپ ـ ئىچىڭلار.

## جۇنۇبلۇق ھالىتىدە تاڭ ئاتقۇزۇپ قالغان كىشىنىڭ روزا تۇتۇشىنىڭ دۇرۇس بولىدىغانلىقى توغرىسىدا

الله تائالانىڭ روزا تۇتماقچى بولغان كىشى ئۈچۈن يەپ ـ ئىچىشنى ۋە جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشنى تاڭ يورۇغىچە رۇخسەت قىلغانلىقى، بىر كىشى جۇنۇبلۇق ھالەتتە تاڭ ئاتقۇزۇپ قالسا يۇيۇنۇپ روزىسىنى تۇتىۋەرسە دۇرۇس بولىدىغانلىقىنىڭ پاكىتىدۇر. بۇ تۆت مەزھەبنىڭ ئىماملىرى، سەلەپ ۋە خەلەپلەردىن بولغان كۆپ ساندىكى ئالىملارنىڭ كۆزقارىشىدۇر.

بۇتوغرىسىدا ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم ئائىشە ۋە ئۇممۇسەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېھتىلامدىن ئەمەس، جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزگەنلىكتىن جۇنۇبلۇق ھالىتىدە تاڭ ئاتقۇزاتتى. ئاندىن يۇيۇنۇپ روزىسىنى تۇتىۋېرەتتى. ئىمام

بۇخارى ۋە مۇسلىمنىڭ ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن قىلغان رىۋايىتىدە مۇنداق دەپ كەلدى: ئاندىن روزا تۇتاتتى قازاسىنى قىلمايتتى.

ئىمام مۇسلىم ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىر كىشى (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن): ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەن جۇنۇبلۇق ھالىتىدە نامازنىڭ ۋاقتى كىرىپ قالىدۇ (يەنى بامدات نامىزىنىڭ ۋاقتى كىرىپ قالىدۇ) مەن روزا تۇتامدىمەن؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مېنىڭمۇ جۇنۇبلۇق ھالىتىمدە ناماز (يەنى بامدات نامىزى) نىڭ ۋاقتى كىرىپ قالىدۇ، مەنمۇ روزا تۇتىمەنغۇ» دېدى. ئاندىن ئۇ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! سەن بىزگە ئوخشىمايسەن، الله تائالا سېنىڭ ئىلگىرىكى ۋە كېيىنكى بارلىق گۇناھىڭنى كەچۈرىۋەتكەن تۇرسا؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، مەن الله تائالادىن سىلەردىن بەكرەك قورقىدىغان بولۇشىمنى بەك ئارزۇ قىلىمەن ۋە تەقۋادارلىق قىلىشنى سىلەردىن ياخشىراق بىلىمەن» دېدى.

## كۈننىڭ كىرىپ كېتىشى بىلەن روزىنىڭ توگەپ ئىپتارنىڭ باشلىنىدىغانلىقى توغرىسىدا

﴿ئاندىن كەچ كىرگىچە روزا تۇتۇڭلار﴾ يەنى بۇ ئايەت شەرىئەتنىڭ ھۆكمى بويىچە كۈننىڭ كىرىپ كېتىشى بىلەن ئىپتار قىلىشنىڭ لازىملىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئەگەر كېچە بۇتەرەپتىن ئالدىنى قىلىپ كەلسە، كۈندۈز بۇ تەرەپتىن كەينىنى قىلىپ كەتسە، روزا تۇتقان كىشى چوقۇم ئىپتار قىلىشى كېرەك».

سەھل ئىبنى سەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «كىشىلەر ئىپتار قىلىشقا ئالدىرىغان بولسىلا، ئۇلار ياخشىلىقتىدۇر».

ئىمام ئەھمەد، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «الله تائالا مۇنداق دېدى: شەكسىز ماڭا بەندىلىرىمنىڭ ئىچىدىن ياخشى كۆرۈلىدىغىنى ئىپتار قىلىشقا ئالدىرىغىنىدۇر»[1].

## روزىنى ئۇلاپ تۇتۇشتىن چەكلەش توغرىسىدا

سوھۇرلۇق ۋە ئىپتار قىلىش ياخشى بولغانلىقى ئۈچۈن، ئارىلىقتا ئىپتار ۋە سوھۇرلۇق قىلماي ئىككى كۈننى ئۇلاپلا روزا تۇتۇشتىن چەكلىگەن نۇرغۇنلىغان ھەدىسلەر بار.

ئىمام ئەھمەد، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «سىلەر روزىنى ئۇلاپ تۇتماڭلار». ساھابىلار: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! سەن ئۇلاپ تۇتىدىكەنسەنغۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن (بۇجەھەتتە) سىلەرگە ئوخشىمايمەن، مەن كېچىسى ياتسام ماڭا مېنىڭ پەرۋەردىگارىم تائام بېرىدۇ ۋە سۇ بېرىدۇ» دېدى. ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: ساھابىلار شۇنىڭدىن كېيىنمۇ روزىنى ئۇلاپ تۇتۇشتىن يانمىدى، ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلار بىلەن بىللە ئىككى كېچە ـ كۈندۈز روزىنى ئۇلاپ

---

[1] بۇنىڭدىن ئىپتارغا ئالدىرساق ياخشى ئىكەن دەپ كۈن كىرىپ كېتىشتىن بۇرۇن ئىپتار قىلسا بولغۇدەك دېگەن چۈشەنچە پەيدا بولۇپ قالسا بولمايدۇ، ئىپتارغا ئالدىراش دېگەن كۈن كىرىپ بولسىمۇ، ئىپتارنى يۇلتۇز كۆرۈپ قىلىش ياكى باشقا غەرەزلەر ئۈچۈن ئارقىغا كېچىكتۈرمەي كۈن ھەقىقىي كىرىپ كەتكەن ھامانلا ئىپتار قىلىش دېگەن بولىدۇ.

تۈنتى، ئاندىن ئۇلار يېڭى ئاينى كۆرۈپ قالدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام : «ئەگەر ئاينىڭ چىقىشى كېچىككەن بولسا (ئۇلاپ روزا تۇتۇشنى)، ئاۋۇتاتتىم» دېدى[1].

(روزىنى ئۇلاپ تۇتقاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بېرىلگەن) يېمەك ـ ئىچمەك مەنىۋى جەھەتتىكى يېمەك ئىچمەكتۇر، ئەگەر ئۇ يېمەك ـ ئىچمەك ھەقىقىي بولىدىغان بولسا، روزىنى ئۇلاپ تۇتقۇچى ھېسابلانمايدۇ. ئەگەر بىر كىشى روزىنى ئۇلاشنى ياخشى كۆرسە كۈن كىرىپ كەتكەندىن كېيىن ئىپتار قىلماي سوھۇر ۋاقتىغىچە بىرەر نەرسە يېمىسە بولىدۇ، (رۇزىنى ئۇلىماقچى بولغان كىشى بۇگۈننىڭ سوھۇرىدىن باشلاپ ئەتىنىڭ سوھۇرىغىچە ئۇلىسۇن).

بۇ ھەقتە ئەبۇئەسەد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «سىلەر روزىنى ئۇلاپ تۇتماڭلار، سىلەردىن قايسىڭلار روزىنى ئۇلاشنى خالىسا سوھۇر ۋاقتىغىچە ئۇلىسۇن». ئۇلار: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! سەن ئۇلايدىكەنسەنغۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن (بۇجەھەتتە) سىلەرگە ئوخشىمايمەن، مەن كېچىدە ياتسام ماڭا تائام بېرىدىغان ۋە سۇ بېرىدىغان (زات) بار» دېدى.

## ئېتىكاپنىڭ ھۆكۈملىرى توغرىسىدا

**﴿سىلەر مەسجىدتە ئېتىكاپتا ئولتۇرغان چېغىڭلاردا (كۈندۈز بولسۇن، كېچە بولسۇن)، ئۇلارغا يېقىنچىلىق قىلماڭلار﴾** ئەلى ئىبنى ئەبۇتەلھە ئىبنى ئاببا س رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بۇ ئايەت رامىزاندا بولسۇن ياكى رامىزاندىن باشقا چاغدا بولسۇن مەسچىتتە ئېتىكاپتا ئولتۇرغان كىشى ھەققىدە كەلگەن بولۇپ، الله تائالا ئۇنىڭغا كېچىدە ياكى كۈندۈزدە بولسۇن ئېتىكاپنى تۈگىتىپ بولغىچە ئايالىغا يېقىنلىشىشنى ھارام قىلدى.

زەھھاك مۇنداق دەيدۇ: ئىلگىرى ئېتىكاپ قىلغان كىشى، خالىسا مەسچىتتىن چىقىپ ئايالىغا يېقىن كېلەتتى، ئاندىن الله تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: **﴿سىلەر مەسجىدتە ئېتىكاپتا ئولتۇرغان چېغىڭلاردا (كۈندۈز بولسۇن، كېچە بولسۇن)، ئۇلارغا يېقىنچىلىق قىلماڭلار﴾** يەنى سىلەر ئۇلارغا مەسچىتتە ياكى مەسچىتتىن باشقا يەردە ئېتىكاپ قىلىپ تۇرغان ۋاقتىڭلاردا يېقىنلاشماڭلار.

مۇجاھىد ۋە قەتادە قاتارلىقلار مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: بۇرۇن مەسچىتتە ئېتىكاپ قىلىۋاتقان كىشىلەر مۇشۇ ئايەت چۈشكەنگە قەدەر خالىسا سىرتقا چىقىپ ئاياللىرىغا يېقىن كېلەتتى.

پۈتۈن ئالىملار ئېتىكاپ قىلغان كىشىنىڭ مەسچىتتە ئېتىكاپ قىلىپ تۇرغان ۋاقتىدا ئايالىغا يېقىنلىشىشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا بىرلىككە كەلدى. ئەگەر ئۇ ھاجەت قىلىشقا ئوخشاش ياكى يېيىش ـ ئىچىشكە ئوخشاش زۆرۈرىيەت ئۈچۈن ئۆيىگە بارسا، ئۆيىدە شۇ ھاجىتىنى تۈگىتىپ بولىدىغان ۋاقىتتىن ئارتۇق ئۆيدە تۇرۇشى دۇرۇس ئەمەس. ئۇ ئايالىنى سۆيىدىغان ۋە قۇچاقلايدىغان ئىشلارنىمۇ قىلماسلىقى كېرەك، ئۇ ئېتىكاپ قىلىشتىن باشقا ھېچقانداق ئىش قىلمايدۇ، يولدا كېتىۋېتىپ كېسەلنىڭ ئەھۋالىنى يولدا سورىسا بولىدۇ. ئەمما كېسەل يوقلىغىلى بىراۋنىڭ ئۆيىگە كىرسە بولمايدۇ. الله تائالانىڭ ئېتىكاپنى روزا تۇتۇشنى بايان قىلىپ بولغاندىن كېيىن كەلتۈرۈشى، روزا تۇتقاندا ياكى رامىزان ئېيىنىڭ ئاخىرىدا ئېتىكاپ قىلىشقا ئەسكەرتىش ۋە تەۋسىيە قىلىش مەزمۇنىنى ئىپادىلەيدۇ.

[1] يەنى ئاي چىقىپ قالمىغان بولسا، يەنە ئىككى كۈن قوشۇپ ئۇلارنىڭ روزىنى ئۇلاپ تۇتۇشقا قادىر ئەمەسلىكىنى كۆرسىتىپ قويماقچى ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلارنى روزىنى ئۇلاپ تۇتۇشتىن توسۇپ ئۇلارنىڭ ئۇلاپ تۇتقانلىقى روزىنى ئۇلاپ تۇتۇش ئۆزىگە خاس ئىشلاردىن ئىكەنلىكىنى ۋە ئۇنىڭغا قادىر ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلاپ بېرىدۇ.

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنغان بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپات بولغىچە رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئون كۈنىدە ئېتىكاپتا ئولتۇرغانلىقى، ۋاپات بولغاندىن كېيىن ئۇنىڭ ئاياللىرىنىڭ ئېتىكاپتا ئولتۇرغانلىقى بايان قىلىندى. ھەدىس كىتابلىرىدا مۇنداق بايان قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەسچىتتە ئېتىكاپ قىلىۋاتاتتى (ئۇنىڭ ئايالى) ھۇيەيىنىنىڭ قىزى سەفىيە ئۇنى يوقلاپ كەلدى، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرەر سائەت سۆزلەشتى، ئاندىن ئۆيگە قايتىشى ئۈچۈن ئورنىدىن تۇردى، ئۇچاغدا كېچە بولۇپ قالغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى ئۆيىگە ئېلىپ بېرىپ قويۇش ئۈچۈن تۇردى، ئۇنىڭ ئۆيى مەدىنىنىڭ بىر چېتىدىكى ئۇسامە ئىبنى زەيدنىڭ قورۇسىدا ئىدى، يولدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەنسارىلاردىن ئىككى كىشى ئۇچرىدى، ئۇ ئىككى كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى كۆرۈپ ئالدىراپ ماڭدى، يەنە بىر رىۋايەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئايالى بىلەن بىللە بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭدىن ھايا قىلىپ ئۆزلىرىنى دالدىغا ئالدى، دەپ كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ ئىككىسىگە: «ئالدىرىماڭلار بۇ ھۇيەيىنىنىڭ قىزى سەفىيە(يەنى بۇ مېنىڭ ئايالىم)» دېدى ، ئاندىن ئۇ ئىككىسى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇلارغا دېگەن سۆزىدىن ھەيران قېلىپ ”سۇبھانەللاھ“ دېيىشتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «شۈبھىسىزكى، شەيتان ئادەم بالىسىنىڭ قان تومۇرلىرىدا ئاقىدۇ، مەن شەيتاننىڭ سىلەرنىڭ دىللىرىڭلارغا يامان گۇمان سېلىپ قېلىشىدىن قورقىمەن» دېدى.

ئىمام شافىئىي مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ يەردە ئۈممىتىنى بىرەر يامان گۇمانغا چۈشۈپ قالمىسۇن دەپ تۆھمەت بولۇپ قېلىش ئېھتىمالى بار ئورۇندا ئۇنىڭدىن (ئۆزىنىڭ) پاك ئىكەنلىكىنى ئۈممىتىگە بىلدۈرۈپ قويۇشنى خالىدى. ئۇ ئىككىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن بىرەر ئىشنى گۇمان قىلىشتىن اللە تائالادىن قورقىدىغان كىشىلەر ئىدى.

(ئېتىكاپ قىلىۋاتقاندا) ئايال كىشىنى سۆيۈش ياكى قۇچاقلاش ياكى جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشلەرنىڭ ھەممىسى دۇرۇس ئەمەس. ئەمما بىرەر نەرسىنى سۇنۇپ بېرىش ياكى ئېلىش دۇرۇس بولىدۇ.

بۇ ھەقتە ئائىشەنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بېشىنى ماڭا يېقىن قىلىپ بىرەتتى مەن ھەيزلىك ھالىتىدە تۇرۇپ چېچىنى تاراپ قوياتتىم، ئۇ ئۆيگە ئۆزىنىڭ ھاجىتى ئۈچۈنلا كىرەتتى. ئائىشە مۇنداق دېدى: (بۇ ئائىشەنىڭ ئېتىكاپ قىلىۋاتقان ۋاقتى بولۇشى مۇمكىن) كېسەل ئۆيدە بولسا، مەن كېتىۋېتىپ ئۇنىڭدىن ئەھۋال سورايتتىم.

﴿**ئەنە شۇلار اللە بەلگىلىگەن چېگرىلاردۇر**﴾ يەنى بىز بايان قىلغان ۋە پەرز قىلغان روزا ۋە ئۇنىڭ ھۆكۈملىرى، ئۇنىڭدا قىلىشقا يول قويغان ۋە چەكلىگەن نەرسە روزا تۇتقاندا قاچان تائام يەپ، قاچان توختاش ۋە ئۇنىڭ ئىچىدىكى رۇخسەتلەر اللە تائالانىڭ يول قويۇپ بەرگەن ۋە ئۆزى بايان قىلغان ھۆكۈملىرىدۇر، سىلەر ئۇنىڭدىن ھالقىپ كەتمەڭلار.

﴿**كىشىلەرنىڭ (ھارام قىلىنغان ئىشلاردىن) ساقلىنىشلىرى ئۈچۈن، اللە ئايەتلىرىنى ئۇلارغا مۇشۇنداق بايان قىلىدۇ**﴾ يەنى ئىنسانلارنىڭ قانداق يول تېپىشى ۋە قانداق بويسۇنۇشنى بىلىشى ئۈچۈن خۇددى روزا ۋە ئۇنىڭ ھۆكۈملىرىنى بايان قىلغاندەك، باشقا (ئىبادەتلەرنىڭ ياكى پەرزلەرنىڭ) ھۆكۈملىرىنى بىزنىڭ پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ تىلى ئارقىلىق بايان قىلىدۇ.

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿سىلەرنى(كۇفرىنىڭ) قاراڭغۇلۇقىدىن (ئىماننىڭ) نۇرىغا چىقىرىش ئۈچۈن، الله بەندىسىگە روشەن ئايەتلەرنى نازىل قىلدى، الله شەك ـ شۈبھىسىز سىلەرگە مەرھەمەتلىكتۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر﴾[1].

* * * * * * *

وَلَا تَأْكُلُوٓا۟ أَمْوَٰلَكُم بَيْنَكُم بِٱلْبَٰطِلِ وَتُدْلُوا۟ بِهَآ إِلَى ٱلْحُكَّامِ لِتَأْكُلُوا۟ فَرِيقًا مِّنْ أَمْوَٰلِ ٱلنَّاسِ بِٱلْإِثْمِ وَأَنتُمْ تَعْلَمُونَ ﴿١٨٨﴾

***بىر ـ بىرىڭلارنىڭ ماللىرىنى ناھەق يەۋالماڭلار، بىلىپ تۇرۇپ كىشىلەرنىڭ بىر قىسىم ماللىرىنى زۇلۇم بىلەن يەۋېلىش ئۈچۈن ھاكىملارغا، پارا بەرمەڭلار﴿188﴾.***

## پارىخورلۇقنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

ئەلى ئىبنى ئەبۇتەلھە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بۇ (ئايەت) بىر كىشىنىڭ ئۈستىدە باشقا بىر كىشىنىڭ مېلى بار، (لېكىن) مال ئىگىسىنىڭ قولىدا ئۇ مالنىڭ ئۇ كىشىنىڭ ئۈستىدە ئىكەنلىكىگە ھۆججىتى يوق، شۇنىڭ بىلەن مال ئالغۇچى ئۇ مالدىن تېنىۋېلىپ، ھەق (ئۇنىڭ قارشى تەرەپتە ئىكەنلىكىنى) ۋە ھارام يېگەن كىشىنىڭ گۇناھكار بولىدىغانلىقىنى بىلىپ تۇرۇپ، دەۋالىشىش ئۈچۈن ھاكىملارنىڭ يېنىغا بارغان كىشى توغرىسىدا چۈشكەندۇر.

شۇنىڭدەك مۇجاھىد، سەئىد ئىبنى جۇبەير، ئىكرىمە، ھەسەن، قەتادە، سۇددى، مۇقاتىل ئىبنى ھەييان ۋە ئابدۇراھمان ئىبنى زەيد ئىبنى ئەسلەم قاتارلىقلارنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: سەن ئۆزەڭنىڭ زۇلۇم قىلغانلىقىڭنى بىلىپ تۇرۇپ دەۋالاشمىغىن.

## قازىنىڭ ھۆكمىنىڭ ھالالنى ھارام ۋە ھارامنى ھالال قىلالمايدىغانلىقى توغرىسىدا

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بىلىپ قويۇڭلار مەنمۇ سىلەرگە ئوخشاش ئادەم، مېنىڭ قېشىمغا دەۋاگەر كېلىدۇ، سىلەرنىڭ بەزىڭلار بەزىڭلاردىن ھۆججەت كەلتۈرۈشكە ئۇستىراق بولۇشىڭلار مۇمكىن، مەن (كەلتۈرگەن ھۆججىتىگە قاراپ) ھۆكۈم قىلىمەن. مەن بىر كىشىگە بىر مۇسۇلماننىڭ ھەققىنى بۇيرۇپ بەرسەم، ئۇنى ئالسۇن ياكى قويۇپ قويسۇن، ئۇ جەزمەن ئوتنىڭ بىر پارچىسىدۇر».

بۇ ئايەت ۋە ھەدىس ھاكىمنىڭ ھۆكمى بىر نەرسىنى ئەسلىدىكى ھۆكمىدىن ئۆزگەرتىۋېتەلمەيدىغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ، بىر ئىش ئەسلىدە ھارام بولسا ئۇنى ھالال قىلالمايدۇ، ھالال بولسا ئۇنى ھارام قىلالمايدۇ. ھاكىم بىر نەرسىنىڭ سىرتىغا قاراپ ھۆكۈم قىلىشقا بۇيرۇلغاندۇر. ئۇنىڭ تاشقىرىغا قاراپ چىقارغان ھۆكمى نەرسىنىڭ ئەسلىدىكى ھۆكمىگە ئۇيغۇن كەلسە ياخشىدۇر، ئەگەر ئۇنداق بولمىسا (يەنى ئۇ نەرسىنىڭ تاشقىرىغا قاراپ ھالال دەپ ھۆكۈم قىلغان بولسا، ئەمەلىيەتتە ئۇ نەرسە ھارام بولغان بولسا) ھاكىم ئۇنىڭ توغرىسىنى تېپىشنى نىيەت قىلغانلىقى

[1] سۈرە ھەدىد 9 ـ ئايەت.

ئۈچۈن ئۇنىڭغا ساۋاب بولىدۇ. (ئۇ نەرسىنى ساختا قىلىپ هارامنى هالال كۆرسەتكەن) هىيلىگەر گۇناهكار بولىدۇ.

**﴿بىر ـ بىرىڭلارنىڭ ماللىرىنى ناهەق يەۋالماڭلار، بىلىپ تۇرۇپ كىشىلەرنىڭ بىر قىسىم ماللىرىنى زۇلۇم بىلەن يەۋېلىش ئۈچۈن هاكىملارغا، پارا بەرمەڭلار﴾** يەنى سىلەر دەۋا قىلىۋاتقان سۆزلىرىڭلاردا مۇبالىغە قىلىۋاتقان نەرسىنىڭ ناهەقلىقىنى بىلىپ تۇرۇپ دەۋالىشامسىلەر. قەتادە مۇنداق دەيدۇ: ئى ئادەم بالىسى! بىلىپ قويغىن، شەكسىز قازىنىڭ هۆكمى ساڭا هارامنى هالال قىلىپ بەرمەيدۇ، ناهەقنى هەق قىلىپ بەرمەيدۇ. قازىمۇ كۆرگەن ۋە گۇۋاهچىلارنىڭ بەرگەن گۇۋاهلىقىغا قاراپ هۆكۈم چىقىرىدۇ. ئۇمۇ خاتالىشىدىغان، هەم توغرا ئىش قىلىدىغان ئادەمدۇر. بىلىپ قويۇڭلار بىر كىشىگە (كىشىنىڭ) هەققى بىلەن هۆكۈم قىلىنغان بولسا، ئۇنىڭ دەۋا ئىشىنى الله تائالا قىيامەت كۈنى ئۇ ئىككىسىنى بىر يەرگە ئېلىپ كېلىپ زۇلۇم قىلىنغۇچىغا بۇدۇنيادا زۇلۇم قىلغۇچى ئىرىشكەن نەرسىدىن ياخشىراق نەرسىنى (ساۋابنى) ئېلىپ بېرىش ئارقىلىق بۇ دەۋانىڭ ئاخىرىنى تاماملايدۇ.

* * * * * * *

۞ يَسْـَٔلُونَكَ عَنِ ٱلْأَهِلَّةِ ۖ قُلْ هِىَ مَوَٰقِيتُ لِلنَّاسِ وَٱلْحَجِّ ۗ وَلَيْسَ ٱلْبِرُّ بِأَن تَأْتُوا۟ ٱلْبُيُوتَ مِن ظُهُورِهَا وَلَـٰكِنَّ ٱلْبِرَّ مَنِ ٱتَّقَىٰ ۗ وَأْتُوا۟ ٱلْبُيُوتَ مِنْ أَبْوَٰبِهَا ۚ وَٱتَّقُوا۟ ٱللَّهَ لَعَلَّكُمْ تُفْلِحُونَ ﴿١٨٩﴾

***(ئى مۇهەممەد!) سەندىن يېڭى چىققان ئاي (يەنى ئاينىڭ كىچىك چىقىپ چوڭىيىدىغانلىقى، ئاندىن كىچىكلەيدىغانلىقى) توغرۇلۇق سورىشىدۇ، (ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، «ئۇ كىشىلەرنىڭ (تىرىكچىلىك، سودا ـ سېتىق، مۇئامىلە، روزا تۇتۇش، ئېغىز ئېچىش قاتارلىق) ئىشلارنىڭ ۋە هەجنىڭ ۋاقىتلىرىنى هېسابلىشى ئۈچۈندۇر». (جاهىلىيەت دەۋرىدە قىلغىنىڭلاردەك ئېهرامدىكى چېغىڭلاردا) ئۆيلەرنىڭ ئارقىسىدىن (تۆشۈك ئېچىپ) كىرىش ياخشىلىققا ياتمايدۇ. (الله نىڭ ئەمرىگە مۇخالىپ ئىش قىلىشتىن) قورققان ئادەم ياخشى ئەمەل (ئىگىسى) دۇر. (ئېهرامدىكى چېغىڭلاردا ئادەتتىكىدەك) ئۆيلەرنىڭ دەرۋازىلىرىدىن كىرىڭلار، بەختكە ئېرىشىشىڭلار ئۈچۈن الله غا تەقۋادارلىق قىلىڭلار***[189].

## يېڭى چىققان ئاي هەققىدىكى سوئال توغرىسىدا

ئەۋفي، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاهۇ ئەنهۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: كىشىلەر پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامدىن يېڭى چىققان ئاي توغرىسىدا سوراشتى، ئاندىن بۇئايەت چۈشتى **﴿(ئى مۇهەممەد!) سەندىن يېڭى چىققان ئاي (يەنى ئاينىڭ كىچىك چىقىپ چوڭىيىدىغانلىقى، ئاندىن كىچىكلەيدىغانلىقى) توغرۇلۇق سورىشىدۇ، (ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، «ئۇ كىشىلەرنىڭ (تىرىكچىلىك، سودا ـ سېتىق، مۇئامىلە، روزا تۇتۇش، ئېغىز ئېچىش قاتارلىق) ئىشلارنىڭ ۋە هەجنىڭ ۋاقىتلىرىنى هېسابلىشى ئۈچۈندۇر»﴾** يەنى ئۇلار ئايلار بىلەن ئۆزلىرىنىڭ گەردىنىدىكى قەرزلىرىنى بېرىش ۋاقتىنى، ئاياللىرىنىڭ ئىددىتىنى ۋە هەجلىرىنىڭ ۋاقتىنى بىلىدۇ.

ئابدۇرازاق، ئىبنى ئۆمەردىن پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: الله تائالا يېڭى چىققان ئاينى كىشىلەر ئۆزلىرىنىڭ زىرائەت تېرىيدىغان، تىجارەت قىلىدىغان، ئاياللىرىنىڭ ئىددىتىنى بىلىدىغان ۋە هەجلىرىنىڭ ۋاقىتلىرىنى بىلىپ هېسابلىۋالىدىغان قىلىپ

بەردى. شۇڭا سىلەر ئاينىڭ بېشىدا ئۇنى كۆرۈپ روزا تۇتۇڭلار ۋە ئۇنى كۆرۈپ رامىزاننى تۈگىتىڭلار (روزا تۇتۇشنى توختىتىپ ھېيت نامىزىنى ئوقۇپ رامىزاننى ئاياغلاشتۇرۇڭلار). ئەگەر ھاۋا بۇلۇتلۇق بولۇپ قالسا، سىلەر ئوتتۇز كۈننى تولۇق توشقۇزۇڭلار.

## ياخشىلىقنىڭ تەقۋالىق بىلەن بولىدىغانلىقى توغرىسىدا

**﴿(جاھىلىيەت دەۋرىدە قىلغىنىڭلاردەك ئېھرامدىكى چېغىڭلاردا) ئۆيلەرنىڭ ئارقىسىدىن (تۆشۈك ئېچىپ) كىرىش ياخشىلىققا ياتمايدۇ. (اللە نىڭ ئەمرىگە مۇخالىپ ئىش قىلىشتىن) قورققان ئادەم ياخشى ئەمەل (ئىگىسى) دۇر. (ئېھرامدىكى چېغىڭلاردا ئادەتتىكىدەك) ئۆيلەرنىڭ دەرۋازىلىرىدىن كىرىڭلار، بەختكە ئېرىشىشىڭلار ئۈچۈن اللە غا تەقۋادارلىق قىلىڭلار﴾** ئىمام بۇخارى، بەرائنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۇلار ئىسلام كېلىشتىن بۇرۇنقى زاماندا (ھەج قىلىش ئۈچۈن) ئېھرام باغلىسا ئۆيلىرىگە ئارقا تەرەپتىن كىرەتتى، ئاندىن اللە تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى.

شۇنىڭدەك ئەبۇداۋۇد تەيالسىي، بەرائنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئەنسارىلار سەپەردىن كەلسە، (ئۆيگە) ئىشىكتىن كىرمەيتتى. ئاندىن بۇ ئايەت چۈشتى، ھەسەنبەسرى مۇنداق دەيدۇ: ئىسلام كېلىشتىن بۇرۇنقى كىشىلەر بىرى سەپەر قىلماقچى بولۇپ ئۆيدىن چىقسا ئاندىن (سەپەر قىلالماي) ئۆيگە قايتىپ كىرمەكچى بولسا، ئىشىكتىن كىرمەي، ئارقا تەرىپىدىن ئاتلاپ كىرەتتى. ئاندىن اللە تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى.

**﴿بەختكە ئېرىشىشىڭلار ئۈچۈن اللە غا تەقۋادارلىق قىلىڭلار﴾** يەنى اللە تائالادىن قورقۇڭلار اللە تائالا سىلەرگە بۇيرۇغان ئىشنى قىلىڭلار ۋە سىلەرنى توسقان ئىشتىن يېنىڭلار، شۇنداق قىلساڭلار يېقىن كەلگۈسىدە (قىيامەت كۈنىدە) اللە تائالانىڭ ئالدىدا تۇرغان ۋاقتىڭلاردا ئۇ سىلەرنى تولۇق مۇكاپاتلايدۇ.

* * * * * * *

وَقَٰتِلُواْ فِي سَبِيلِ ٱللَّهِ ٱلَّذِينَ يُقَٰتِلُونَكُمۡ وَلَا تَعۡتَدُوٓاْۚ إِنَّ ٱللَّهَ لَا يُحِبُّ ٱلۡمُعۡتَدِينَ ﴿١٩٠﴾
وَٱقۡتُلُوهُمۡ حَيۡثُ ثَقِفۡتُمُوهُمۡ وَأَخۡرِجُوهُم مِّنۡ حَيۡثُ أَخۡرَجُوكُمۡۚ وَٱلۡفِتۡنَةُ أَشَدُّ مِنَ ٱلۡقَتۡلِۚ وَلَا
تُقَٰتِلُوهُمۡ عِندَ ٱلۡمَسۡجِدِ ٱلۡحَرَامِ حَتَّىٰ يُقَٰتِلُوكُمۡ فِيهِۖ فَإِن قَٰتَلُوكُمۡ فَٱقۡتُلُوهُمۡۗ كَذَٰلِكَ جَزَآءُ ٱلۡكَٰفِرِينَ
﴿١٩١﴾ فَإِنِ ٱنتَهَوۡاْ فَإِنَّ ٱللَّهَ غَفُورٞ رَّحِيمٞ ﴿١٩٢﴾ وَقَٰتِلُوهُمۡ حَتَّىٰ لَا تَكُونَ فِتۡنَةٞ وَيَكُونَ ٱلدِّينُ لِلَّهِۖ فَإِنِ ٱنتَهَوۡاْ
فَلَا عُدۡوَٰنَ إِلَّا عَلَى ٱلظَّٰلِمِينَ ﴿١٩٣﴾

*سىلەرگە ئۇرۇش ئاچقان ئادەملەرگە قارشى اللە يولىدا جىھاد قىلىڭلار، تاجاۋۇز قىلماڭلار، تاجاۋۇز قىلغۇچىلارنى اللە ھەقىقەتەن دوست تۇتمايدۇ﴿190﴾. ئۇلارنى (يەنى مۇشرىكلارنى) (ئۇلار ھەرەمدە بولسۇن، باشقا يەردە بولسۇن، ئۇرۇش ھارام قىلىنغان ئايلاردا بولسۇن) ئۇچراتقان يەردە ئۆلتۈرۈڭلار، سىلەرنى يۇرتۇڭلاردىن (يەنى مەككىدىن) چىقىرىۋەتكەندەك، سىلەرمۇ ئۇلارنى يۇرتىدىن چىقىرىۋېتىڭلار، زىيانكەشلىك قىلىش ئۇرۇشتىنمۇ ياماندۇر. تاكى ئۇلار ئۆزلىرى ئۇرۇش ئاچمىغىچە*

*مەسجىدى ھەرام ئەتراپىدا ئۇلار بىلەن ئۇرۇش قىلماڭلار، ئەگەر ئۇلار (مەسجىدى ھەرام ئەتراپىدا) ئۆزلىرى ئۇرۇش ئاچسا، ئۇلارنى ئۆلتۈرۈۋېرىڭلار. كاپىرلارنىڭ جازاسى شۇنداق بولىدۇ*﴿191﴾*. ئەگەر ئۇلار ئۇرۇشنى توختاتسا (سىلەرمۇ ئۇرۇشتىن قول يىغىڭلار)، الله (تەۋبە قىلغۇچىلارغا) ھەقىقەتەن مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر*﴿192﴾*. تاكى زىيانكەشلىك تۈگىگەن ۋە الله نىڭ دىنى يولغا قويۇلغانغا قەدەرئۇلار بىلەن ئۇرۇشۇڭلار؛ ئەگەر ئۇلار ئۇرۇشنى توختاتسا، زۇلۇم قىلغۇچىلاردىن باشقىلارغا دۈشمەنلىك قىلىشقا بولمايدۇ*﴿193﴾.

## ئۇرۇش ئاچقانغا قارشى ئۇرۇش قىلىش ۋە ئۇنى كۆرگەن يەردە ئۆلتۈرۈش توغرىسىدا

﴿**سىلەرگە ئۇرۇش ئاچقان ئادەملەرگە قارشى الله يولىدا جىھاد قىلىڭلار**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەبۇجەئفەر رازى، رەبىئ ئىبنى ئەنەستىن ئەبۇئالىيەنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بۇ ئۇرۇش توغرىسىدا مەدىنىدە بىرىنچى بولۇپ چۈشكەن ئايەت، بۇ ئايەت چۈشۈپ، ئاندىن سۈرە تەۋبە چۈشۈپ بولغىچە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇرۇش قىلغان كىشى بىلەن ئۇرۇش قىلىپ، ئۇرۇش قىلمىغان كىشى بىلەن ئۇرۇشمايتتى.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئابدۇراھمان ئىبنى زەيد ئىبنى ئەسلەممۇ يۇقىرىقىغا ئوخشاش كۆز قاراشنى قوللاپ، بۇ ئايەتنىڭ ھۆكمى الله تائالانىڭ: ﴿مۇشرىكلارنى قەيەردە ئۇچراتساڭلار، شۇ يەردە ئۆلتۈرۈڭلار﴾[1] دېگەن ئايىتى بىلەن ئەمەلدىن قالدۇرۇلدى، دېگەن سۆزنى قوشۇپ قويىدى.

بۇ ئايەتنىڭ ھۆكمى ئەمەلدىن قالدۇرۇلدى دېگەن سۆزنى ئىنىقلاپ بېقىشقا توغرا كېلىدۇ. چۈنكى، الله تائالانىڭ ﴿**سىلەرگە ئۇرۇش ئاچقان ئادەملەرگە قارشى**﴾ دېگەن ئايىتى مۇسۇلمانلارنى ئۆلتۈرمەكچى بولغان دۈشمەنلەرنى (يەنى كاپىرلارنى ئۆلتۈرۈشكە) رىغبەتلەندۈرۈشتۇر. يەنى ئۇلار خۇددى سىلەرنى ئۆلتۈرگەندەك سىلەرمۇ ئۇلارنى ئۆلتۈرۈڭلار دېگەنلىكتۇر.

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿مۇشرىكلار سىلەرگە بىرلىكتە ھۇجۇم قىلغاندەك، سىلەرمۇ ئۇلارغا قارشى بىرلىكتە ئۇرۇش قىلىڭلار﴾[2].

﴿**ئۇلارنى (يەنى مۇشرىكلارنى) (ئۇلار ھەرەمدە بولسۇن، باشقا يەردە بولسۇن، ئۇرۇش ھارام قىلىنغان ئايلاردا بولسۇن) ئۇچراتقان يەردە ئۆلتۈرۈڭلار، سىلەرنى يۇرتۇڭلاردىن (يەنى مەككىدىن) چىقىرىۋەتكەندەك، سىلەرمۇ ئۇلارنى يۇرتىدىن چىقىرىۋېتىڭلار**﴾ يەنى ئۇلارنىڭ مەقسىتى سىلەرنى ئۆلتۈرۈش ۋە سىلەرنى يۇرتۇڭلاردىن چىقىرىش بولغىنىدەك قىساس ئېلىش ئۈچۈن سىلەرنىڭ مەقسىتىڭلارمۇ ئۇلارنى ئۆلتۈرۈش ۋە ئۇلارنى يۇرتۇڭلاردىن قوغلاپ چىقىرىۋېتىش بولسۇن.

## ئۇرۇشتا كىشلەرنىڭ جەسەتلىرىنىڭ ئەزالىرىنى كېسىش ۋە غەنىمەتلەرگە خىيانەت قىلىشتەك ئىشلارنى توسۇش توغرىسىدا

﴿**تاجاۋۇز قىلماڭلار، تاجاۋۇز قىلغۇچىلارنى الله ھەقىقەتەن دوست تۇتمايدۇ**﴾ يەنى الله تائالانىڭ يولىدا ئۇرۇشۇڭلار، ئۇنىڭدا جىھاد بەلگىلىمىلىرىدىن ھالقىپ كەتمەڭلار. ھەسەنبەسرى دېگەندەك ھالقىپ كېتىش دېگەن (كىشىلەرنىڭ جەسەتلىرىنىڭ) ئۇيەر ـ بۇيەرلىرىنى كېسىۋېتىش (ئۇرۇشتا

[1] سۈرە تەۋبە 5 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە تەۋبە 36 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئالغان ئولجىلارغا) خىيانەت قىلىش، جەڭ قىلىشقا پىكىر قوشمىغان ۋە جەڭگە قاتناشمىغان ئاياللارنى، كىچىك باللارنى ۋە قېرى كىشىلەرنى ئۆلتۈرۈش، راھىبلارنى ۋە ئىبادەتخانىدىن چىقماي ئىبادەت قىلىدىغان كىشىلەرنى ئۆلتۈرۈش، دەرەخلەرنى كېسىش ۋە كۆيدۈرۈش، ھايۋانلارنى ئورۇنسىز ئۆلتۈرۈش قاتارلىق قىلمىشلاردۇر.

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما ئۆمەرئىبنى ئابدۇلئەزىز، مۇقاتىل ئىبنى ھەييان ۋە باشقىلارمۇ ھەسەنبەسرى دېگەنگە ئوخشاش بايان قىلدى. بۇ ھەقتە ئىمام مۇسلىم بۇرەيدەدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «سىلەر الله تائالانىڭ يولىدا جەڭ قىلىڭلار، الله تائالاغا كاپىر بولغان كىشى بىلەن ئۇرۇش قىلىڭلار، جىھاد قىلىڭلار، (ئولجىلارغا) خىيانەت قىلماڭلار، ئەھدىنى بۇزماڭلار، جەسەتلەرنىڭ ئۇيەر ـ بۇيەرلىرىنى كېسىۋەتمەڭلار، كىچىك باللارنى ۋە ئىبادەتخانىدا ئىبادەت قىلىدىغان كىشىلەرنى ئۆلتۈرمەڭلار».

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم، ئىبنى ئۆمەرنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىلىپ بارغان ئۇرۇشلىرىنىڭ مەلۇم بىرىدە بىر ئايالنىڭ جەسىدى ئۇچرىدى، شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئاياللار ۋە كىچىك باللارنى ئۆلتۈرگەن قىلمىشنى ئەيىبلىدى». (يۇقىرىدا كۆرسىتىلگەن كىشىلەرنى ئۆلتۈرمەسلىك) توغرىسىدا كەلگەن ھەدىسلەر ناھايىتى كۆپتۇر.

## الله تائالاغا شېرىك كەلتۈرۈش ئۇرۇش قوزغىغاندىن يامان ئىكەنلىكى توغرىسىدا

ئۇرۇش قىلىش كىشىلەرنى ۋە جانلىقلارنى ئۆلتۈرۈشتىن ئىبارەت بولسا، (كاپىرلارنىڭ) الله تائالادىن تېنىشى ۋە ئۇنىڭغا شېرىك كەلتۈرۈشى ۋە ئۇنىڭ (دىنىنى كىشىلەرگە تارقىتىشتىن) توسۇشى، ئۇرۇش قىلغاندىن ياماندۇر. شۇڭا الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿زىيانكەشلىك قىلىش ئۇرۇشتىنمۇ ياماندۇر﴾.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەبۇمالىك مۇنداق دەيدۇ: ئى كاپىرلار! سىلەردىكى بۇ دىنسىزلىق ئۇرۇش قىلغاندىنمۇ ياماندۇر.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەبۇئالىيە، مۇجاھىد، سەئىد ئىبنى جۇبەير، ئىكرىمە، ھەسەن، قەتادە، زەھھاك ۋە رەبىيئ ئىبنى ئەنەس قاتارلىقلار مۇنداق دەيدۇ: (الله تائالاغا) شېرىك كەلتۈرۈش ئۇرۇش قىلغاندىن ياماندۇر.

## ھەرەمدە ئۇرۇش قىلىشنىڭ ھاراملىقى ۋە تاجاۋۇزچىدىن قوغدىنىشنىڭ دۇرۇسلىقى توغرىسىدا

﴿تاكى ئۇلار ئۇزلىرى ئۇرۇش ئاچمىغىچە مەسجىدى ھەرام ئەتراپىدا ئۇلار بىلەن ئۇرۇش قىلماڭلار﴾ بۇتوغرىسىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دىدى: «شەكسىزكى الله تائالا، ئاسمان ۋە زېمىننى ياراتقان كۈنى بۇشەھەر (يەنى مەككە) نىڭ ھۆرمىتىنى قىلماسلىقنى ھارام قىلغۇەتكەن (بىر نەرسە ئۆلتۈرۈش، ئۇرۇش قىلىش، دەرەخلەرنى كېسىپ تاشلاش ھارام قىلىنغاندۇر). الله تائالانىڭ ھۆكۈمى بويىچە مەككىنىڭ ھۆرمىتىنى قىلماسلىق تا قىيامەتكىچە ھارام قىلىندى. ماڭا كۈندۈزدە بىر سائەت ھالال (يەنى الله تائالا ماڭا مەككىدە ئۇرۇش قىلىشنى بىر سائەتلا ھالال) قىلىپ بەردى. شەك ـ شۈبھىسىزكى، ئۇ، بۇ سائەتتىن باشلاپ الله تائالانىڭ ھارام قىلىشى بىلەن قىيامەت كۈنىگىچە ھارامدۇر. ئۇنىڭ دەرىخى كېسىلمەيدۇ. ئۇنىڭ يېشىل ئوت ـ چۆپلىرى يۇلۇنمايدۇ. ئەگەر بىر كىشى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا سۇقۇشۇش رۇخسەت قىلىندىغۇ دېسە (ئۇنىڭغا) شەكسىز الله تائالا پەيغەمبىرىگە رۇخسەت قىلغان، لېكىن سىلەرگە رۇخسەت قىلمىدى دەڭلار ».

(يەنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پەتھى قىلغان كۈنى ئۇنىڭ مەككىدىكى كاپىرلار بىلەن ئۇرۇشقانلىقىنى دېمەكچى)، چۈنكى، مەككىنى قورال كۈچى بىلەن پەتھى قىلغاندا كاپىرلاردىن بىر نەچچە كىشىلا خەدىمە دېگەن يەردە ئۆلتۈرۈلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: « ئۆزىنىڭ ئىشىكىنى ئېتىۋالغانلار (يەنى ئۆيگە كىرىۋالغان) سالامەت قالىدۇ. ھەرەمگە كىرىۋالغان سالامەت قالىدۇ. ياكى ئەبۇسۇفياننىڭ قورۇسىغا كىرىۋالغانلار سالامەت قالىدۇ » دېگەن سۆزى بىلەن ئۇلارغا خاتىرجەملىك بەردى.

**﴿تاكى ئۇلار ئۆزلىرى ئۇرۇش ئاچمىغىچە مەسجىدى ھەرام ئەتراپىدا ئۇلار بىلەن ئۇرۇش قىلماڭلار، ئەگەر ئۇلار (مەسجىدى ھەرام ئەتراپىدا) ئۆزلىرى ئۇرۇش ئاچسا، ئۇلارنى ئۆلتۈرۈۋېرىڭلار. كاپىرلارنىڭ جازاسى شۇنداق بولىدۇ﴾** يەنى ھەرەم مەسچىتىدە كاپىرلار سىلەرگە ئۇرۇش ئاچمىغىچە سىلەر ئۇلار بىلەن ئۇرۇشماڭلار، (ئەگەر ئۇلار ئاۋۋال ئۇرۇش ئاچسا) ئۇلار بىلەن ئۇرۇشۇش ۋە سىلەرگە يامانلىق قىلماقچى بولغان كىشىنى توسۇش ئۈچۈن ئۇلارنى ئۆلتۈرۈش ھەققىڭلار بار. (بۇنىڭ پاكىتى) قۇرەيشنىڭ كاپىرلىرى ۋە ئۇلارنىڭ سەقىب كەنتلىرىدىن ۋە ھەبەشلەردىن بولغان دوستلىرى ھۇدەيبىيە يىلى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا قارشى ئۇرۇشۇش ئۈچۈن يىغىلغاندا، ساھابىلەرنىڭ ھۇدەيبىيە كۈنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دەرەخ ئاستىدا كاپىرلار بىلەن ئۇرۇش قىلىشقا ئەھدە بەرگەنلىكىدۇر.

ئاندىن الله تائالا ئۇلارنىڭ ئارىسىدا بولماقچى بولغان ئۇرۇشنى توسۇپ قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿الله ئۇلارنى سىلەرگە قول سېلىشتىن توستى ھەمدە ئۇلار ئۈستىدىن غەلىبە قىلغىنىڭلاردىن كېيىن، مەككىنىڭ ئىچىدە (يەنى ھۇدەيبىيەدە) سىلەرنى ئۇلارغا قول سېلىشىڭلاردىن توستى. (مەككىدە) سىلەر بىلمەيدىغان ئەر ـ ئايال مۆمىنلەر بولۇپ، سىلەر بىلمەستىن ئۇلارنى ئۆلتۈرۈپ قويۇش بىلەن گۇناھقا گىرىپتار بولۇشۇڭلارنىڭ خەۋپى بولمىسا ئىدى (ئەلۋەتتە الله مەككىگە كىرىشىڭلارغا رۇخسەت قىلاتتى ۋە سىلەرنى كاپىرلارغا مۇسەللەت قىلاتتى)، الله خالىغان ئادەمنى رەھمىتى (دائىرىسىگە) كىرگۈزۈش ئۈچۈن (سىلەرنى مەككىنى پەتھى قىلىشتىن توستى)، ئەگەر ئۇلار ئايرىلسا (يەنى مۆمىنلەر كاپىرلاردىن ئايرىلسا)، ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى كاپىرلارنى قاتتىق ئازاب بىلەن ئازابلايتتۇق﴾[1].

**﴿ئەگەر ئۇلار ئۇرۇشنى توختاتسا (سىلەرمۇ ئۇرۇشتىن قول يىغىڭلار)، الله (تەۋبە قىلغۇچىلارغا) ھەقىقەتەن مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر﴾** يەنى ئۇلار ھەرەمدە ئۇرۇش قىلىشنى تاشلاپ ئىسلامغا قايتىپ تەۋبە قىلسا، ئۇلار بۇرۇن ھەرەمدە مۇسۇلمانلارنى ئۆلتۈرگەن بولسىمۇ، الله تائالا ئۇلارنىڭ گۇناھىنى كەچۈرىدۇ. چۈنكى، الله تائالا چىن دىلى بىلەن تەۋبە قىلغان كىشىنىڭ گۇناھىنى كەچۈرۈۋېتىدۇ.

## الله تائالاغا شېرىك كەلتۈرۈشنىڭ دۇنيانى قاپلاپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن ئۇرۇش قىلىشقا بۇيرۇغانلىقى توغرىسىدا

الله تائالا كاپىرلار بىلەن ئۇرۇش قىلىشقا بۇيرۇپ مۇنداق دەيدۇ: **﴿تاكى زىيانكەشلىك تۈگىگەنگە قەدەر ئۇلار بىلەن ئۇرۇشۇڭلار﴾** بۇ ئايەتتىكى ”زىيانكەشلىك“ دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى

[1] سۈرە فەتھ 24 — 25 - ئايەتلەر.

ھەققىدە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما ئەبۇئالىيە، مۇجاھىد، ھەسەن، قەتادە، رەبىئ، مۇقاتىل ئىبنى ھەييان، سۇددى ۋە زەيد ئىبنى ئەسلەم قاتارلىقلار مۇنداق دەيدۇ: سىلەر كاپىرلار بىلەن يەر ـ يۈزىدە شېرىك ئەمەللىرى تامامەن يوقالغۇچىلىك ئۇرۇشۇڭلار.

﴿ۋە الله نىڭ دىنى يولغا قويۇلغانغا قەدەر ئۇلار بىلەن ئۇرۇشۇڭلار﴾ يەنى سىلەر الله تائالانىڭ دىنىنىڭ بارلىق دىنلاردىن ئۈستۈن بولۇشى ئۈچۈن كاپىرلار بىلەن ئۇرۇشۇڭلار. ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم بۇ ھەقتە ئەبۇمۇسا ئەشئەرىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: باتۇرلۇق يۈزىسىدىن ئۇرۇش قىلغان، ياكى قەبىلىسىنى قوغدايمەن دەپ ئۇرۇش قىلغان، ۋە رىيا يۈزىسىدىن ئۇرۇش قىلغان كىشىلەرنىڭ قايسىسى الله تائالانىڭ يولىدا ئۇرۇش قىلغان ھېسابلىنىدۇ؟ دەپ سورالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله تائالانىڭ ”لائىلاھە ئىللەللاھ“ دېگەن سۆزىنىڭ ئۈستۈنلىككە ئېرىشىشى ئۈچۈن ئۇرۇش قىلغان كىشى الله تائالانىڭ يولىدا ئۇرۇش قىلغان ھېسابلىنىدۇ» دەپ جاۋاب بەردى.

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىمنىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «مەن، كىشىلەر ”لائىلاھە ئىللەللاھ“ دېگەن سۆزنى دېگۈچىلىك ئۇلار بىلەن ئۇرۇش قىلىشقا بۇيرۇلدۇم، ئەگەر ئۇلار”لائىلاھە ئىللەللاھ“ نى دېسە ئۇلار مەندىن ئۆزلىرىنىڭ قانلىرىنى ۋە ماللىرىنى ساقلاپ قالىدۇ. (يەنى ئۇلار شۇ سۆزنى دېسە ئۇلارنى ئۆلتۈرۈش ۋە مال ـ مۈلكىنى ئېلىشقا بولمايدۇ، ئەگەر ئۇلارنىڭ جانلىرىدىن قىساس ئېلىش ۋە ماللىرىدىن زاكات ئېلىشقا ئوخشاش ئىسلام دىنىدا ئېلىشقا تېگىشلىك) ھەق بولغان بولسا، بۇ ھەقلەر ئېلىنىدۇ. (ئەگەر ئۇلار تاشقى كۆرۈنۈشتە ئىسلام دىنىغا كىرگەن بولۇپ، ئىچكى جەھەتتە كۇپۇرلۇق ھالىتىدە قالغان بولسا)، ئۇنىڭ ھېسابىنى الله تائالا ئالىدۇ».

﴿ئەگەر ئۇلار ئۇرۇشنى توختاتسا، زۇلۇم قىلغۇچىلاردىن باشقىلارغا دۈشمەنلىك قىلىشقا بولمايدۇ﴾ يەنى ئۇلار الله تائالاغا شېرىك كەلتۈرۈشتىن ۋە مۆمىنلەر بىلەن ئۇرۇش قىلىشتىن يانغان بولسا سىلەرمۇ يېنىڭلار، شۇنىڭدىن كېيىن كىم ئۇرۇش باشلىغان بولسا زالىم ھېسابلىنىدۇ، زالىملاردىن باشقا كىشىلەر ئۆلتۈرۈلۈپ (يەنى ئۇلار الله تائالاغا كەلتۈرىۋاتقان شېرىكىدىن ۋە مۆمىنلەر بىلەن قىلىۋاتقان ئۇرۇشىدىن يانغان ئىكەن ئۇلار زالىم ھېسابلانمايدۇ. شۇڭا ئۇلار ئۆلتۈرۈلۈپ) جازالانمايدۇ.

الله تائالا ئۇرۇش ئاچقان كىشىلەر بىلەن ئۇرۇشۇش توغرىسىدا مۇنداق دېدى: ﴿بىراۋ سىلەرگە قانچىلىك چېقىلغان بولسا، سىلەرمۇ ئۇنىڭغا شۇنچىلىك چېقىلىڭلار﴾[1] ﴿بىر يامانلىقنىڭ جازاسى شۇنىڭغا ئوخشاش بىر يامانلىقتۇر (يەنى ساڭا بىر كىشى قانچىلىك چېقىلسا، شۇنچىلىك چېقىلماي ئاشۇرۇۋەتسەڭ بولمايدۇ)﴾[2] ﴿ئەگەر (ئۆزەڭلارغا يەتكەن زىيان ـ زەخمەت ئۈچۈن) ئىنتىقام ئالماقچى بولساڭلار، ئۆزەڭلارغا يەتكەن زىيان ـ زەخمەت قانچىلىك بولسا، شۇنچىلىك ئىنتىقام ئېلىڭلار (يەنى ئاشۇرۇۋەتمەڭلار)﴾[3].

ئىكرىمە ۋە قەتادە مۇنداق دەيدۇ: زالىم دېگەن ”لائىلاھە ئىللەللاھ“ دېگەن سۆزنى دېگىلى ئۇنىمىغان كىشىدۇر.

[1] سۈرە بەقەرە 194 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە شۇرا 40 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە نەھل 126 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

**﴿تاكى زىيانكەشلىك تۈگىگەن ۋە الله نىڭ دىنى يولغا قويۇلغانغا قەدەرئۇلار بىلەن ئۇرۇشۇڭلار﴾** بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىمام بۇخارى، نافىئىدىن ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئىبنى زۇبەيرنىڭ زامانىسىدا پىتنە بولىۋاتاتتى، شۇ ۋاقىتتا ئىبنى ئۆمەرنىڭ قېشىغا ئىككى كىشى كېلىپ مۇنداق دېدى: كىشىلەر پىتنىگە قالدى، سەن ئۆمەرنىڭ ئوغلى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەمراھى ئىدىڭ، سېنىڭ ئۇرۇشقا چىقىشىڭغا نېمە توسالغۇ بولدى؟ دەپ سوراشتى. ئاندىن ئىبنى ئۆمەر: ماڭا الله نىڭ مۇسۇلمان بۇرادىرىمنىڭ قېنىنى تۆكۈشنى ھارام قىلغانلىقتىن ئىبارەت ھۆكۈمى توسالغۇ بولدى، دېدى. ئۇ ئىككىسى: الله تائالا **﴿تاكى زىيانكەشلىك تۈگىگەن ۋە الله نىڭ دىنى يولغا قويۇلغانغا قەدەرئۇلار بىلەن ئۇرۇشۇڭلار﴾** دېمىدىمۇ؟ دېدى. ئىبنى ئۆمەر: يەر يۈزىدىكى شېرىكنى تۈگىتىش ۋە الله تائالانىڭ دىنىنى ئۈستۈن قىلىش ئۈچۈن بىز (بۇرۇن) ئۇرۇشقان. سىلەر ھازىر شېرىكنىڭ تارقىلىشى، الله تائالانىڭ دىنىنىڭ ئۈستۈن بولماسلىقى ئۈچۈن ئۇرۇش قىلىشنى خالايسىلەر، دېدى[1].

ئوسمان ئىبنى سالىھ مۇنداق دەپ رىۋايەت قىلىدۇ: بىر كىشى ئىبنى ئۆمەرنىڭ يېنىغا كېلىپ ئۇنىڭدىن: ئى ئىبنى ئۆمەر! سېنىڭ بىر يىل ھەج يەنە بىر يىل ئۆمرە قىلىشىڭنىڭ ۋە الله تائالا ئۆزىنىڭ يولىدا جىھاد قىلىشقا رىغبەتلەندۈرگەنلىكىنى بىلىپ تۇرۇپ جىھاد قىلماسلىقىڭنىڭ سەۋەبى نېمە؟ دەپ سورىدى. ئاندىن ئۇ: ئى دىنىي قېرىندىشىمنىڭ ئوغلى! ئىسلام دىنى بەش نەرسىنىڭ ئۈستىگە قۇرۇلغان، (ئۇ بولسىمۇ) الله تائالا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىمان كەلتۈرۈش، بەش ۋاخ ناماز ئوقۇش، رامىزان ئېيىنىڭ روزىسىنى تۇتۇش، زاكاتنى ئادا قىلىش ۋە ھەج قىلىش، دەپ جاۋاب بەردى. ئۇ: ئى ئىبنى ئۆمەر! سەن الله تائالا ئۆزىنىڭ كىتابىدا كەلتۈرگەن ﴿ئەگەر مۆمىنلەردىن ئىككى گۇرۇھ ئۇرۇشۇپ قالسا، ئۇلارنىڭ ئارىسىنى تۈزەپ قويۇڭلار، ئەگەر ئۇلارنىڭ بىرى ئىككىنچىسىگە تاجاۋۇز قىلسا، تاجاۋۇز قىلغۇچى تاكى الله نىڭ ھۆكمىگە قايتقانغا قەدەر (يەنى تاجاۋۇزنى توختاتقانغا قەدەر) ئۇنىڭ بىلەن ئۇرۇشۇڭلار﴾[2] **﴿تاكى زىيانكەشلىك تۈگىگەن ۋە الله نىڭ دىنى يولغا قويۇلغانغا قەدەرئۇلار بىلەن ئۇرۇشۇڭلار﴾** دېگەن بۇ ئايەتلىرىنى ئاڭلىمىدىڭمۇ؟ دېدى. ئىبنى ئۆمەر مۇنداق دېدى: بىز ئۇرۇشنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىسىدا ئىسلام دىنىنىڭ كۈچى ئاجىز، بىر كىشى ئۆزىنىڭ دىنى سەۋەبىدىن ئۆلتۈرۈلىدىغان ياكى قاتتىق ئازابلىنىدىغان مەزگىللەردە ئىسلام كۈچىيىپ شېرىك ئەقىدە تۈگىگىچە ئۇرۇش قىلغان ئىدۇق. ئۇ كىشى ئۇنىڭدىن ئەلى بىلەن ئوسمان توغرىسىدا قانداق قارايسەن؟ دەپ سورىدى. ئىبنى ئۆمەر: ئوسماننى الله تائالا كەچۈرۈۋەتتى، سىلەر ئۇنى كەچۈرۈشنى خالىمامسىلەر؟ ئەمما ئەلى بولسا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تاغىسىنىڭ ئوغلى ۋە كۈيئوغلى دەپ، ئىشارەت قىلىپ تۇرۇپ ئاۋۇ ئۆي ئۇنىڭ ئۆيى دەپ جاۋاب بەردى.

* * * * * * *

ٱلشَّهۡرُ ٱلۡحَرَامُ بِٱلشَّهۡرِ ٱلۡحَرَامِ وَٱلۡحُرُمَٰتُ قِصَاصٞۚ فَمَنِ ٱعۡتَدَىٰ عَلَيۡكُمۡ فَٱعۡتَدُواْ عَلَيۡهِ بِمِثۡلِ
مَا ٱعۡتَدَىٰ عَلَيۡكُمۡۚ وَٱتَّقُواْ ٱللَّهَ وَٱعۡلَمُوٓاْ أَنَّ ٱللَّهَ مَعَ ٱلۡمُتَّقِينَ ١٩٤

[1] ئۇرۇش مۇسۇلمانلار ئوتتۇرسىدا خەلىپىلىك تالىشىپ بولغان ئۇرۇش ئىدى، شۇڭا ئىبنى ئۆمەر ئۇلارغا يۇقىرىقىدەك جاۋاب بەرگەن ئىدى.
[2] سۈرە ھۇجۇرات 9 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

*(ئۇرۇش ) هارام قىلىنغان ئاي ( ئۇرۇش) هارام قىلىنغان ئايغا تەڭدۇر (يەنى ئۇرۇش هارام قىلىنغان ئايلاردا دۈشمىنىڭلار سىلەرگە چېقىلسا، شۇ ئايلاردا سىلەرمۇ ئۇلارغا چېقىلساڭلار بولىدۇ). هۆرمىتى ساقلىنىشقا تېگىشلىك نەرسىلەرنى تەڭ باراۋەر ( يەنى هۆرمىتى ساقلىنىشقا تېگىشلىك نەرسىلەرنى باشقىلار دەپسەندە قىلسا، ئىنتىقام ئېلىش يۈزىسىدىن، سىلەرمۇ ئۇلارنى دەپسەندە قىلساڭلار هېچ يامىنى يوق). كىمكى سىلەرگە قانچىلىك چېقىلغان بولسا سىلەرمۇ ئۇنىڭغا شۇنچىلىك چېقىلىڭلار؛ اللہ غا تەقۋادارلىق قىلىڭلار، بىلىڭلاركى اللہ تەقۋادارلار بىلەن بىللىدۇر*﴿194﴾.

## ئۇرۇش قىلىش چەكلەنگەن ئايلاردا دۈشمەن ئۇرۇشنى باشلىمىسا ئۇرۇش قىلىشنىڭ هاراملىقى توغرىسىدا

ئىبنى ئابباس، زەههاك، سۇددى، قەتادە، مۇقسىم، رەبىئ ئىبنى ئەنەس، ئەتا ۋە باشقىلار مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام هىجرىيىنىڭ ئالتىنچى يىلى ئۆمرىگە ئېهرام باغلاپ هەرەمگە ماڭغان ئىدى، كاپىرلار ئۇنى ۋە ئۇنىڭ بىلەن بىللە ماڭغان مۇسۇلمانلارنى ئۇرۇش هارام قىلىنغان زۇلقەئدە ئېيىدا هەمرەمگە كىرىشتىن توستى، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ئۇلار بىلەن كېلەر يىلى هەرەمگە كىرىش ئۈچۈن كېلىشىم تۈزدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇ مۇسۇلمانلار بىلەن بىللە كېلەر يىلى هەرەمگە كىردى. اللہ تائالا ئۇنىڭغا كاپىرلاردىن قىساس ئېلىپ بەرگەنلىكىنى بايان قىلىپ بۇ ئايەتنى چۈشۈردى: ﴿(ئۇرۇش) هارام قىلىنغان ئاي (ئۇرۇش) قىلىنغان ئايغا تەڭدۇر (يەنى ئۇرۇش هارام قىلىنغان ئايلاردا دۈشمىنىڭلار سىلەرگە چېقىلسا، شۇ ئايلاردا سىلەرمۇ ئۇلارغا چېقىلساڭلار بولىدۇ). هۆرمىتى ساقلىنىشقا تېگىشلىك نەرسىلەرنى تەڭ باراۋەر (يەنى هۆرمىتى ساقلىنىشقا تېگىشلىك نەرسىلەرنى باشقىلار دەپسەندە قىلسا، ئىنتىقام ئېلىش يۈزىسىدىن، سىلەرمۇ ئۇلارنى دەپسەندە قىلساڭلار هېچ يامىنى يوق)﴾.

ئىمام ئەهمەد، جابىرئىبنى ئابدۇللاهنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ئۇرۇش چەكلەنگەن ئايدا كاپىرلار تەرىپىدىن هۇجۇمغا ئۇچرىمىسا، ئۇرۇش قىلىش ئۈچۈن هۇجۇم باشلىمايتتى. ئۇرۇش قىلىۋاتقان بولسا، ئۇرۇش چەكلەنگەن ئاي كىرسە ئۇ ئاي چىقىپ كەتكۈچىلىك ئۇرۇش قىلمايتتى. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام هۇدەيبىيەدە چېدىر تىكىپ تۇرۇۋاتقان ۋاقىتىدا ئۇنىڭغا ئوسمان رەزىيەللاهۇ ئەنهۇنىڭ ئۆلتۈرۈلگەنلىك خەۋىرى يېتىپ كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ئوسماننى بىر پارچە خەت بىلەن مۇشرىكلارغا ئەۋەتكەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامغا بىر مىڭ تۆت يۈز ساهابە دەرەخنىڭ ئاستىدا كاپىرلار بىلەن جەڭ قىلىشقا بەيئەت قىلدى، ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامغا ئوسماننىڭ ئۆلتۈرۈلمىگەنلىك خەۋىرى يەتكەندە ئۇرۇشۇشتىن توختاپ كېلىشىم قىلماقچى بولدى. ئاندىن كېلەدىغان يىلى هەرەمگە كىرىشكە كېلىشىم قىلدى. شۇنىڭدەك هۇنەين كۈنى هاۋازىن قەبىلىسى بىلەن بولغان ئۇرۇشتا ئۇلار ئىچىدىن يېڭىلگەنلىرى تائىپتىكى سېپىل ئىچىگە كىرىۋالغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام تائىپكە ئاتلىنىپ ئۇ سېپىلنى قورشاۋغا ئالدى، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ئۇنى مەنجاناق بىلەن قورشاۋغا ئېلىپ تۇرغاندا زۇلقەئدە ئېيى كىرىپ قالدى. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام قورشاۋنى 40 كۈنگىچە داۋاملاشتۇردى.

بۇ ھەقتە ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرىنىڭ ئىچىدىن ئۆلتۈرۈلۈپ كەتكەنلەر كۆپ بولغاچقا، ئۇ تائىپنى ئىشغال قىلىشتىن ياندى. ئاندىن جەئىرانە دېگەن يەردىن ئۆمرىگە ئېھرام باغلاپ مەككىگە قايتىپ كېتىپ ھۈنەيندە ئالغان ئولجىلارنى ئۇرۇشقا قاتناشقان ساھابىلارغا بۆلۈپ بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇقېتىمقى قىلغان ئۆمرىسىمۇ ھىجرىيەنىڭ 8 ـ يىلى بولغان ئىدى.

﴿**ىراۋ سىلەرگە قانچىلىك چېقىلغان بولسا سىلەرمۇ ئۇنىڭغا شۇنچىلىك چېقىلىڭلار**﴾ يەنى اللە تائالا مۇشرىكلارغىمۇ ئادىللىق قىلىشقا بۇيرۇدى. اللە تائالا بۇتوغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئەگەر (ئۆزەڭلارغا يەتكەن زىيان ـ زەخمەت ئۈچۈن) ئىنتىقام ئالماقچى بولساڭلار، ئۆزەڭلارغا يەتكەن زىيان ـ زەخمەت قانچىلىك بولسا، شۇنچىلىك ئىنتىقام ئېلىڭلار (يەنى ئاشۇرۇۋەتمەڭلار)﴾[1].

﴿**اللە غا تەقۋادارلىق قىلىڭلار، بىلىڭلاركى اللە تەقۋادارلار بىلەن بىللىدۇر**﴾ يەنى اللە تائالا مۇسۇلمانلارنى ئۆزىدىن قورقۇشقا، بويى سۇنۇشقا ۋە تەقۋادارلىق قىلىشقا بۇيرۇدى. بۇنداق قىلغان كىشىلەرگە دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ياردەم بېرىدىغانلىقىنى بايان قىلدى.

* * * * * *

وَأَنفِقُوا۟ فِى سَبِيلِ ٱللَّهِ وَلَا تُلْقُوا۟ بِأَيْدِيكُمْ إِلَى ٱلتَّهْلُكَةِ ۛ وَأَحْسِنُوٓا۟ ۛ إِنَّ ٱللَّهَ يُحِبُّ ٱلْمُحْسِنِينَ ﴿١٩٥﴾

***اللە نىڭ يولىدا (پۇل ـ مال) سەرپ قىلىڭلار، ئۆزەڭلارنى ھالاكەتكە تاشلىماڭلار، ئېھسان قىلىڭلار، ئېھسان قىلغۇچىلارنى اللە ھەقىقەتەن دوست تۇتىدۇ﴿195﴾.***

## اللە نىڭ يولىدا مال ـ مۈلكىنى سەرپ قىلىشقا بۇيرۇش توغرىسىدا

﴿**اللە نىڭ يولىدا (پۇل ـ مال) سەرپ قىلىڭلار، ئۆزەڭلارنى ھالاكەتكە تاشلىماڭلار**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىمام بۇخارى ھۈزەيفەنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بۇ ئايەت مال ـ مۈلۈكنى اللە تائالا يولىدا سەرپ قىلىش توغرىسىدا چۈشكەن، باشقا ئالىملاردىنمۇ مۇشۇ رىۋايەت بايان قىلىندى.

لەيس ئىبنى سەئىد، يەزىد ئىبنى ئەبۇھەبىبتىن ئەسلەم ئەبۇئىمراننىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: قۇستانتىنىيەدە[2] مۇھاجىرلارنىڭ ئىچىدىن بىر كىشى دۈشمەننىڭ سېپىگە ئۆزىنى ئېتىپ بۆسۈپ كىردى. بىز بىلەن ئەبۇئەييۇب ئەنسارى دېگەن ساھابە بار ئىدى. بەزى كىشىلەر دۈشمەننىڭ سېپىگە ئۆزىنى ئاتقان كىشى، ئۆزىنى ھالاكەتكە ئاتتى دېيىشتى. ئەبۇئەييۇب ئەنسارى مۇنداق دېدى: بىز بۇ ئايەتنىڭ مەنىسىنى ئوبدان بىلىمىز، بۇ ئايەت بىز توغرۇلۇق چۈشكەن. بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ھەمراھ بولۇپ ئۇنىڭ بىلەن بىللە نۇرغۇنلىغان جەڭلەرگە قاتنىشىپ ئۇنىڭغا ياردەم قىلدۇق. ئاندىن ئىسلام كېڭىيىپ غەلىبە قىلغاندا، بىز ئەنسارىلار بىر يەرگە يىغىلىپ اللە تائالا بىزگە پەيغەمبىرىنىڭ ساھابىلىرىدىن قىلىش ۋە ئۇنىڭغا ياردەم بېرىدىغان كىشىلەردىن قىلىش ئارقىلىق مەرھەمەت قىلدى. ئىسلاممۇ كېڭىيىپ ئۇنىڭغا ئىشىنىدىغان كىشىلەرمۇ كۆپەيدى. بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئايالىرىمىز، باللىرىمىز ۋە مال ـ مۈلكىمىزدىن ئۈستۈن كۆردۇق.

---

[1] سۈرە نەھل 126 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] ھازىرقى ئىستانبۇل.

ئۆرۈشمۇ توختىدى، ئەمدى بىز خوتۇن بالا - چاقىلىرىمىزنىڭ ھالىدىن خەۋەر ئېلىش بىلەن شۇغۇللانساق تىجارەت قىلىپ ماللىرىمىزنى كۆپەيتسەك دېيىشتۇق. شۇنىڭ بىلەن: ﴿**الله نىڭ يولىدا (پۇل - مال) سەرپ قىلىڭلار، ئۆزەڭلارنى ھالاكەتكە تاشلىماڭلار**﴾ دېگەن ئايەت بىزنىڭ ھەققىمىزدە چۈشتى. يەنى بۇ ئايەتتىكى ئۆزەڭلارنى ھالاكەتكە تاشلىماڭلار دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى: سىلەر الله تائالانىڭ يولىدا ئۇرۇش قىلىشنى تاشلاپ، خوتۇن بالا - چاقىلىرىڭلار ۋە ماللىرىڭلار بىلەن بولۇپ كەتمەڭلار[1] دېگەنلىكتۇر.

ئەبۇداۋۇدنىڭ ئەسلەم ئەبۇئىمراندىن قىلغان رىۋايىتىدە مۇنداق دېيىلىدۇ: بىز قۇستانتىنىيەدە ئىدۇق، مىسىردىن كەلگەن كىشىلەرگە ئۇقبە ئىبنى ئامىر، شاملىقلارغا فۇزالە ئىبنى ئۇبەيد دېگەن كىشى مەسئۇل ئىدى. شەھەر تەرەپتىن رۇمنىڭ چوڭ بىر قوشۇنى چىقىپ، سەپ تۈزۈپ تۇردى، بىزمۇ ئۇلارغا قارشى سەپ تۈزۈپ تۇردۇق. ئاندىن مۇسۇلمانلارنىڭ ئىچىدىن بىركىشى ئۇلارنىڭ ئىچىگە ئېتىلىپ كىرىپ يېنىپ چىقتى، ئاندىن كىشىلەر ئۇنىڭغا قاراپ تۇۋلاپ: سۇبھانەللاھ! ئۇ ئۆزىنى ھالاكەتكە تاشلىدى، دېيىشىپ كەتتى. ئاندىن ئەنسارىلاردىن بولغان ئەبۇئەييۇب: ئى خالايىقلار! سىلەر بۇ ئايەتنىڭ مەنىسىنى باشقا بىر مەنىدە چۈشىنىدىكەنسىلەر، بۇ ئايەت بىز ئەنسارىلار توغرىسىدا چۈشكەن. الله تائالا ئۆزىنىڭ دىنىنى ئۈستۈن قىلىپ، ئۇنىڭ دىنىغا ياردەم بېرىدىغان كىشىلەر كۆپ بولغاندا بىز ئەنسارىلار ئۆزئارا ماللىرىمىز تەرەپكە يۈزلىنىپ، (ئۇرۇش قىلمىساق) ئۇنىڭدىن تارتقان زىيانلىرىمىزنى) تولۇقلىۋالساق دېيىشتۇق، ئاندىن الله تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى.

ئەبۇبەكرى ئىبنى ئىيياش ئەبۇئىسھاق سەبىئىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىركىشى بەرا ئىبنى ئازىپتىن ئەگەر مەن دۈشمەنگە يالغۇز ئېتىلىپ كىرسەم، ئاندىن ئۇلار مېنى ئۆلتۈرىۋەتسە، مەن ئۆزەمنى ھالاكەتكە ئاتقان بولامدىمەن؟ دەپ سورىدى. بەرا: ياق، چۈنكى، الله تائالا پەيغەمبىرىگە مۇنداق دېدى: ﴿(ئى مۇھەممەد!) الله نىڭ يولىدا جىھاد قىلغىن (يەنى ئۆزەڭ يالغۇز بولساڭمۇ جىھاد قىلغىن، ساڭا غەلىبە ۋەدە قىلىنغان. مۇناپىقلارنىڭ جىھادتىن قېلىپ قالغانلىقىغا ئەھمىيەت بېرىپ كەتمە). سەن پەقەت ئۆزەڭگىلا جاۋابكارسەن﴾[2] ئەمما ﴿**الله نىڭ يولىدا (پۇل - مال) سەرپ قىلىڭلار، ئۆزەڭلارنى ھالاكەتكە تاشلىماڭلار**﴾ دېگەن ئايەت الله تائالانىڭ يولىدا مال - مۈلكىنى سەرپ قىلىش توغرىسىدا چۈشكەن دەپ جاۋاب بەردى.

ئايەتنىڭ قىسقىچە مەنىسى، الله تائالا ئۆزىنىڭ يولىدا ياخشى ئىشلار ئۈچۈن پۇل - مېلىنى سەرپ قىلىشقا، مۇسۇلمانلار كاپىرلار بىلەن ئۇرۇش قىلغاندا ئۇلارنىڭ كاپىرلار ئۈستىدىن غەلىبە قىلىشى ئۈچۈن پۇل - مېلىنى سەرپ قىلىشقا بۇيرۇدى ۋە پۇل - مېلىنى كاپىرلار بىلەن ئۇرۇش قىلىشتەك ياخشى ئورۇنلارغا سەرپ قىلمىغان كىشى ئۈچۈن ھالاكەت ئېلىپ كېلىدىغانلىقىدىن خەۋەر بەردى. ئاندىن ئۇنىڭ ئارقىدىنلا الله تائالاغا بويسۇنۇشنىڭ ئەڭ ئالىي دەرىجىسى بولغان ئېھسانغا بۇيرۇپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئېھسان قىلىڭلار، ئېھسان قىلغۇچىلارنى الله ھەقىقەتەن دوست تۇتىدۇ**﴾.

* * * * * * *

[1] ئەگەر ئۇنداق قىلساڭلار، دۈشمەن يۇرتۇڭلارنى بېسىۋېلىپ، سىلەرنى مال - مۈلكۈڭلارغا ھەتتا بالا - چاقىلىرىڭلارغىمۇ ئىگە قىلمايدۇ. ھەقىقىي ھالاكەت دېگەن شۇ.

[2] سۈرە نىسا 84- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

وَأَتِمُّوا۟ ٱلْحَجَّ وَٱلْعُمْرَةَ لِلَّهِ ۚ فَإِنْ أُحْصِرْتُمْ فَمَا ٱسْتَيْسَرَ مِنَ ٱلْهَدْىِ ۖ وَلَا تَحْلِقُوا۟ رُءُوسَكُمْ حَتَّىٰ
يَبْلُغَ ٱلْهَدْىُ مَحِلَّهُۥ ۚ فَمَن كَانَ مِنكُم مَّرِيضًا أَوْ بِهِۦٓ أَذًى مِّن رَّأْسِهِۦ فَفِدْيَةٌ مِّن صِيَامٍ أَوْ صَدَقَةٍ أَوْ
نُسُكٍ ۚ فَإِذَآ أَمِنتُمْ فَمَن تَمَتَّعَ بِٱلْعُمْرَةِ إِلَى ٱلْحَجِّ فَمَا ٱسْتَيْسَرَ مِنَ ٱلْهَدْىِ ۚ فَمَن لَّمْ يَجِدْ فَصِيَامُ ثَلَٰثَةِ
أَيَّامٍ فِى ٱلْحَجِّ وَسَبْعَةٍ إِذَا رَجَعْتُمْ ۗ تِلْكَ عَشَرَةٌ كَامِلَةٌ ۗ ذَٰلِكَ لِمَن لَّمْ يَكُنْ أَهْلُهُۥ حَاضِرِى ٱلْمَسْجِدِ
ٱلْحَرَامِ ۚ وَٱتَّقُوا۟ ٱللَّهَ وَٱعْلَمُوٓا۟ أَنَّ ٱللَّهَ شَدِيدُ ٱلْعِقَابِ ﴿١٩٦﴾

*ھەج بىلەن ئۆمرەنى اللہ ئۈچۈن تولۇق ئورۇنلاڭلار، ئەگەر (دۈشمەن ياكى كېسەللىك سەۋەبىدىن) ھەجنى ياكى ئۆمرەنى ئادا قىلىشتا توسقۇنلۇققا ئۇچرىساڭلار، ئۇھالدا نېمە ئوڭاي بولسا (يەنى تۆگە، كالا، قويدىن نېمىنى تاپالىساڭلار)، شۇنى قۇربانلىق قىلىڭلار، قۇربانلىق قىلىنىدىغان مال جايىغا (يەنى بەلگىلەنگەن جايغا) يەتمىگىچە بېشىڭلارنى چۈشۈرمەڭلار. سىلەردىن كىمكى كېسەل (يەنى چېچىنى چۈشۈرسە زىيان قىلىدىغان كېسەل) ياكى بېشىدا ئىللەت (يەنى باش ئاغرىقى، پىتقا ئوخشاشلار) بولۇپ (بېشىنى چۈشۈرمىسە)، فىدىيە قىلىش يۈزىسىدىن (ئۈچ كۈن) روزا تۇتسۇن ياكى (ئالتە مىسكىنگە ئۈچ سا) سەدىقە بەرسۇن، ياكى (بىرەر مال) قۇربانلىق قىلسۇن، ئەمىنلىكتە بولغان چېغىڭلاردا (ئاراڭلاردىن) ئۆمرە قىلغاندىن كېيىن ھەج قىلىشتىن بەھرىمەن بولغان ئادەم (يەنى ھەجدىن بۇرۇن ئۆمرە قىلىپ تاماملىغان ئادەم) نېمە ئوڭاي بولسا، شۇنى قۇربانلىق قىلسۇن، (پۇلى يوقلۇقتىن ياكى قۇربانلىق مال يوقلۇقىدىن قۇربانلىق مال) تاپالمىغان ئادەم ھەج جەريانىدا ئۈچ كۈن روزا تۇتسۇن، (ھەجدىن) قايتقاندىن كېيىن يەتتە كۈن روزا تۇتسۇن، ئۇنىڭ ھەممىسى ئون كۈن بولىدۇ. مانا بۇ (يەنى ئۆمرە قىلغان ئادەمگە قۇربانلىق قىلىش لازىملىقى ياكى روزا تۇتۇش ھەققىدىكى ھۆكۈم) مەسجىدى ھەرام دائىرىسىدە (يەنى ھەرەمدە) ئولتۇرۇشلۇق بولمىغان كىشىلەر ئۈچۈندۇر. اللہ غا تەقۋادارلىق قىلىڭلار، بىلىڭلاركى، اللہ نىڭ ئازابى قاتتىقتۇر*﴿196﴾.

## ھەج بىلەن ئۆمرىنىڭ پائالىيەتلىرىنى تولۇق ئادا قىلىش توغرىسىدا

اللہ تائالا يۇقىرىدا روزا تۇتۇشنىڭ، ئۇنىڭ كەينىدىن، اللہ تائالانىڭ يولىدا كاپىرلار بىلەن ئۇرۇش قىلىشنىڭ ھۆكۈملىرىنى بايان قىلغاندىن كېيىن، ھەجنىڭ پائالىيەتلىرىنى بايان قىلىشقا باشلاپ، ھەج بىلەن ئۆمرىنىڭ پائالىيەتلىرىنى تولۇق ئادا قىلىشقا بۇيرۇدى. بۇ ئايەتنىڭ باش ـ ئايىغى ھەج بىلەن ئۆمرىنى باشلاپ بولغاندىن كېيىن ئۇنىڭ پائالىيەتلىرىنى تولۇق ئادا قىلىشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. شۇڭا اللہ تائالا ئۇ ئىككىسىنى تولۇق ئادا قىلىشقا بۇيرۇپ بولغاندىن كېيىن مۇنداق دېدى: ﴿**ئەگەر (دۈشمەن ياكى كېسەللىك سەۋەبىدىن) ھەجنى ياكى ئۆمرەنى ئادا قىلىشتا توسقۇنلۇققا ئۇچرىساڭلار**﴾ يەنى بەيتۇللاھقا يېتىپ بېرىشتىن ۋە ھەج بىلەن ئۆمرىنىڭ پائالىيەتلىرىنى تولۇقلاشتىن چەكلەنسەڭلار...

شۇڭا پۈتۈن ئالىملار ھەج ۋە ئۆمرە قىلىشنى باشلىغان كىشى ئۇ ئىككىسىنىڭ پائالىيەتلىرىنى ئاخىرىغىچە تولۇق ئادا قىلىش ۋاجىب، دېگەن سۆزدە بىرلىككە كەلدى. مەكھۇل، ئۇ ئىككىسىنى

تولۇقلاش دېگەنلىك ئېھرام باغلاشقا كۆرسىتىپ بېرىلگەن ئورۇنلاردىن ھەج بىلەن ئۆمرىگە بىرلا ۋاقىتتا ئېھرام باغلاش، دېدى.

ئابدۇرازاق مۇئەممەردىن زۆھرىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۆمەر الله تائالانىڭ ﴿ھەج بىلەن ئۆمرەنى الله ئۈچۈن تولۇق ئورۇنلاڭلار﴾ دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى ھەققىدە: ئۇ ئىككىسىنى تولۇقلاش دېگەن، ئۇ ئىككىسىنىڭ ھەر بىرىنى ئايرىم ـ ئايرىم قىلىش (يەنى ھەجنى ھەجنىڭ ئايلىرىدا، ئۆمرىنى ھەجنىڭ ئايلىرىدىن باشقا ئايلاردا قىلىش. چۈنكى، الله تائالا ﴿ھەج ۋاقتى مەلۇم بىرقانچە ئايدۇر (يەنى شەۋۋال، زۇلقەئدە ئايلىرى ۋە زۇلھەججە ئېيىنىڭ ئون كۈنىدۇر)﴾ دېدى، دېگەن.

﴿ھەج بىلەن ئۆمرەنى الله ئۈچۈن تولۇق ئورۇنلاڭلار﴾ سۈددى بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: سىلەر ھەج بىلەن ئۆمرىنى ئادا قىلىڭلار. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە قەتادە زىرارىدىن ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئايەتتىكى ھەج دېگەنلىك ئەرەفات دېگەنلىك، ئۆمرە دېگەن تاۋاپ دېگەنلىك بولىدۇ.

ئەئمەش ئىبراھىمدىن ئەلقەمەنىڭ بۇئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە بۇ ئايەتنى ئابدۇللاھنىڭ: ھەج بىلەن ئۆمرەنى كەبىگىچە ئورۇنلاڭلار دەپ، ئوقۇغان قىرائەتكە ئاساسەن، ئۆمرە قىلغاندا بەيتۇللاھدىن باشقا يەرگە ئۆتۈپ كەتمەسلىك (يەنى ئۆمرە دېگەن بەيتۇللاھنىڭ ئىچىدىلا بولىدۇ. ئۇنىڭدىن باشقا مىنا ۋە ئەرەفاتلارغا چىقىپ كەتمەسلىك) دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلدى. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە باشقىلاردىنمۇ بۇنىڭغا ئوخشاش رىۋايەتلەر بايان قىلىندى.

## ھەجگە ياكى ئۆمرىگە ئېھرام باغلىغان كىشى يولدا توسۇلۇپ قالغاندا قانداق قىلىدىغانلىقى توغرىسىدا

﴿ئەگەر (دۈشمەن ياكى كېسەللىك سەۋەبىدىن) ھەجنى ياكى ئۆمرەنى ئادا قىلىشتا توسقۇنلۇققا ئۇچرىساڭلار، ئۇھالدا نېمە ئوڭاي بولسا (يەنى تۆگە، كالا، قويدىن نېمىنى تاپالىساڭلار)، شۇنى قۇربانلىق قىلىڭلار﴾ ئالىملار بۇئايەت ھىجرىيىنىڭ 6 ـ يىلى چۈشكەن، يەنى ھۇدەيبىيە يىلى مۇشرىكلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ھەرەمگە كىرىشتىن توسقان ۋاقىتتا چۈشكەن دېدى. الله تائالا ھۇدەيبىيە يىلى مۇشرىكلارنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ھەرەمگە كىرىشتىن توسۇپ قالغان چاغدا، سۈرە فەتھىنىڭ ھەممىسىنى نازىل قىلدى.

الله تائالا ئۇلارغا ئۆزلىرى بىلەن بىللە قۇربانلىق ئۈچۈن ئېلىپ كەلگەن 70 تۆگىنى بوغۇزلاشقا، چاچلىرىنى چۈشۈرۈتۈشكە ۋە ئېھراملىرىدىن چىقىشقا رۇخسەت قىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنى چاچلىرىنى چۈشۈرتۈپ ئېھرامدىن چىقىشقا بۇيرۇدى. ئاندىن ئۇلار پ ئۆزى چىقىپ چېچىنى چۈشۈرىۋەتمىگۈچە، بۇ ھۆكۈمنىڭ ئۆزگىرىشىنى كۈتۈپ، بۇيرۇغان ئىشلارنى (يەنى چېچىنى چۈشۈرتۈپ، ئېھرامدىن چىقىشنى) قىلمىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ چېچىنى چۈشۈرۈۋەتكەنلىكىنى كۆرۈپ، ھەممە كىشى چاچلىرىنى چۈشۈردى. ئۇلارنىڭ ئىچىدىن چاچلىرىنى چۈشۈرۈۋەتمەي قىسقارتقانلارمۇ بولدى. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله چېچىنى چۈشۈرۈۋەتكەنلەرگە رەھىم قىلسۇن!» دېدى. ئۇلار: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! چېچىنى قىسقارتقانلارغىچۇ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۈچىنچى قېتىمدا: «چېچىنى قىسقارتقانلارغىمۇ رەھمەت قىلسۇن!» دېدى. ئۇلار قۇربانلىق ئۈچۈن

ئېلىپ كەلگەن تۆگىلىرىدىن ھەر يەتتە كىشى بىرلىشىپ بىر تۆگىنى قۇربانلىق ئۈچۈن بوغۇزلىدى. ئۇلارنىڭ سانى 1400 كىشى ئىدى. ئۇلارنىڭ ھۇدەيبىيەدىكى چۈشكەن يېرى ھەرەمگە تەۋە يەرنىڭ سىرتىدا ئىدى. بەزىلەر ھەرەم تەرەپتە ئىدى، دەيمۇ بايان قىلدى. ھەجگە ياكى ئۆمرىگە ئېھرام باغلىغان كىشىنى يولدا توختىتىپ قويىدىغان سەۋەبلەر، دۈشمەننىڭ يولنى تۇسۇۋېلىشى ئېھرام باغلىغان كىشىنىڭ كېسەل بولۇپ قېلىشى ئۇنىڭ يولدىن ئېزىقىپ كېتىشى، ياكى ئۇنىڭ پۇل ـ ماللىرىنىڭ يوقاپ كېتىشى ياكى ئايال كىشى بولسا ئۇنىڭغا مەھرەم بولۇپ ماڭغان كىشىنىڭ يولدا ئايرىلىپ قېلىشىدەك سەۋەبلەردىن ئىبارەتتۇر.

بۇ ھەقتە ئىمام ئەھمەد، ھەججاج ئىبنى ئەمرى ئەنسارىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «بىركىشىنىڭ بىر يېرى سۇنۇپ كەتسە ياكى قايرىلىپ كەتسە، ئۇ كىشى ئېھرامدىن چىقىپ كەتكەن بولىدۇ، ئۇنىڭغا باشقا بىر ھەج قىلىش لازىم» دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم. ھەججاج ئىبنى ئەمرى: مەن بۇنى ئىبنى ئابباس بىلەن ئەبۇھۇرەيرىگە دەپ بەرگەن ئىدىم. ئۇلارمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دېگەندەك جاۋاب بەردى، دېدى.

ئەبۇداۋۇد بىلەن ئىبنى ماجەنىڭ رىۋايىتىدە: بىركىشىنىڭ بىر يېرى قايرىلىپ كەتسە ياكى سۇنۇپ كەتسە ياكى ئۇ كېسەل بولۇپ قالسا، دەپ بايان قىلىدى. ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، ئىبنى زۇبەير، ئەلقەمە، سەئىد ئىبنى مۇسەييىب، ئۇرۋە ئىبنى زۇبەير، مۇجاھىد، نەخەئىي، ئەتا، مۇقاتىل ئىبنى ھەييان قاتارلىقلار مۇنداق دېدى: ئېھرام باغلىغان كىشىنىڭ يولدا تۇسۇلۇپ قېلىشى، دۈشمەننىڭ يولنى تۇسۇپ قېلىشىدىن ياكى كېسەل بولۇپ قالغانلىقتىن ياكى بىر يەرلىرى سۇنۇپ كەتكەنلىكتىن بولىدۇ. سەۋرى تۇسۇپ قېلىش دېگەن: يولدا تۇسۇلۇپ قېلىش سەۋەبچى بولىدىغان ھەرقانداق ئەزىيەت بېرىدىغان نەرسىدىن ئىبارەتتۇر، دېدى.

بۇ ھەقتە (يەنى يولدا تۇسۇلۇپ قېلىشقا سەۋەبچى بولالايدىغان نەرسىنىڭ كېسەل ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ھەرقانداق ئەزىيەت بېرىدىغان نەرسە ئىكەنلىكى توغرىسىدا) ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ ھەدىسىدە مۇنداق بايان قىلىنغان: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زىبابە بىنت زۇبەير ئىبنى ئابدۇمۇتەللىب دېگەن ئايالنىڭ قېشىغا كىرگەن ئىدى. ئۇ ئايال پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئى اللّٰه نىڭ پەيغەمبىرى! مەن ھەج قىلىشنى خالايمەن، (لېكىن) مەن كېسەلچان، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ ئايالغا: «ھەج قىلغىن ۋە كېسەل مېنى ھەج قىلىش ئىمكانىيىتىدىن ئايرىغۇچە ھەج قىلىمەن ۋە شۇچاغدا ئېھرامدىن چىقىمەن دەپ شەرت قىلغىن» دېدى.

ئىمام مۇسلىم ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇشۇ ھەدىسكە ئوخشاش يەنە بىر ھەدىس رىۋايەت قىلدى. بۇ ھەدىسلەرگە ئاساسەن ھەجگە شەرت قويسا بولىدۇ.

﴿ئەگەر (دۈشمەن ياكى كېسەللىك سەۋەبىدىن) ھەجنى ياكى ئۆمرەنى ئادا قىلىشتا توسقۇنلۇققا ئۇچرىساڭلار، ئۇھالدا نېمە ئوڭاي بولسا (يەنى تۆگە، كالا، قويدىن نېمىنى تاپالىساڭلار)، شۇنى قۇربانلىق قىلىڭلار﴾ بۇئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىمام مالىك، ئەلى ئىبنى ئەبۇتالىبنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: يەنى (قۇربانلىق ئۈچۈن ئېلىپ كېلىنىدىغان چارۋا ـ مال) قويدۇر.

ئىبنى ئابباس قۇربانلىق ئۈچۈن ئېلىپ كېلىنىدىغان چارۋا ـ ماللار تۆگە، كالا، ئۆچكە ۋە قوي قاتارلىقلارنىڭ ئەركەك ـ چىشىلىرىدىن بولىدۇ دېدى. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئابدۇررازاق، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ھەر كىم قۇدرىتىنىڭ يېتىشىچە

قۇربانلىق قىلىدۇ. ئەۋفىي، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئەگەر ئۇ باي بولسا تۆگىنى، تۇرمۇش ئەھۋالى ئۇنىڭدىن تۆۋەنرەك بولسا كالىنى، ۋە ئۇنىڭدىن تۆۋەنرەك بولسا قوينى بوغۇزلايدۇ.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ھىشام ئىبنى ئۇرۋە دادىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: قۇربانلىق قىلىنىدىغان چارۋا ـ مال ئەرزان بىلەن قىممەتنىڭ ئارىلىقىدا بولىدۇ. يولدا سەپەردىن توسۇلۇپ قالغاندا قوي ئۆلتۈرسىمۇ بولىدۇ، دېگەنلىكىنىڭ مەنىسى شۇكى توسۇلۇپ قالغاندا نىمىنى قۇربانلىق قىلىش قولاي بولسا شۇنى قۇربانلىق قىلىڭلار دەپ بۇيرۇغانلىقى ئۈچۈن قۇربانلىق قىلىنىدىغان چارۋا ـ ماللار ئىبنى ئابباس دېگەندەك تۆگە، كالا، قوي ۋە ئۆچكىلەردىن ئىبارەت بولىدۇ.

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىمنىڭ ھەدىسىدە ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر قېتىم قويدىن بىرنى قۇربانلىق قىلغان، دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندى.

**﴿قۇربانلىق قىلىنىدىغان مال جايىغا (يەنى بەلگىلەنگەن جايغا) يەتمىگىچە بېشىڭلارنى چۈشۈرمەڭلار﴾** بۇئايەت يۇقىرىدىكى **﴿ھەج بىلەن ئۆمرەنى الله ئۈچۈن تولۇق ئورۇنلاڭلار﴾** دېگەن ئايەت بىلەن باغلىنىشلىقتۇر. بۇنىڭ مەنىسى ئەگەر ھەرەمگە خاتىرجەم يېتىپ بارغىلى بولىدىغان ھالەتتە چېچىنى چۈشۈرۈش (ھەرەمگە بېرىپ قۇربانلىق قىلىپ بولمىغىچە) دۇرۇس ئەمەس.

**﴿قۇربانلىق قىلىنىدىغان مال جايىغا (يەنى بەلگىلەنگەن جايغا) يەتمىگىچە بېشىڭلارنى چۈشۈرمەڭلار﴾** ئەگەر ئۇ ھەج بىلەن ئۆمرىگە ئېھرام باغلىغان كىشى بولسا، ھەج بىلەن ئۆمرىنىڭ پائالىيەتلىرىنى تولۇق ئادا قىلىپ بولغاندىن كېيىن ھەج پائالىيەتلىرى تاماملىنىدۇ. ئەگەر ھەجگە ياكى ئۆمرىگە ئېھرام باغلىغان بولسا، يەنى ھەجنىڭ ئايلىرىدىن ئاۋۋال ئۆمرىگە ئېھرام باغلاپ ئۆمرىنى قىلىپ بولۇپ ئېھرامدىن چىقىپ ھەجنىڭ ۋاقتىغىچە ھەرەمدە تۇرۇپ، ھەجنىڭ ۋاقتى كەلگەندە ھەرەمدىن ئېھرام باغلاپ ھەج پائالىيەتلىرىنى تۈگەتسە، ئۇ قىلماقچى بولغان ھەج ياكى ئۆمرىسىنى تاماملىغان بولىدۇ.

بۇ ھەقتە ھەفسە رەزىيەللاھۇ ئەنھا پەيغەمبەر ئەلەھىسسالامغا: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! نىمە ئۈچۈن كىشىلەر ئۆزلىرىنىڭ ئۆمرىگە باغلىغان ئېھراملىرىدىن چىقىدۇ. سەن ئېھرامىڭدىن چىقمايسەن؟ دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن چېچىمنى قاتۇرۇپ[1] قويدۇم، قۇربانلىق قىلماقچى بولغان مېلىمنىڭ بويىنىغا قۇربانلىق ئىكەنلىكىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن بىرنەرسە ئېسىپ قويدۇم. ئېھرامدىن ئۇنى قۇربانلىق قىلمىغىچە چىقمايمەن (يەنى ئېھرامدىن ھەجنى قىلىپ بولۇپ چىقىمەن)» دېدى.

## ئېھرامنىڭ ئىچىدە تۇرۇپ چېچىنى چۈشۈرۈۋەتكەن كىشىگە فىدىيەنىڭ ۋاجىب بولىدىغانلىقى توغرىسىدا

**﴿سىلەردىن كىمكى كېسەل (يەنى چېچىنى چۈشۈرسە زىيان قىلىدىغان كېسەل) ياكى بېشىدا ئىللەت (يەنى باش ئاغرىقى، پىتقا ئوخشاشلار) بولۇپ (بېشىنى چۈشۈرمىسە)، فىدىيە قىلىش يۈزىسىدىن (ئۈچ كۈن) روزا تۇتسۇن ياكى (ئالتە مىسكىنگە ئۈچ سا) سەدىقە بەرسۇن، ياكى (بىرەر مال) قۇربانلىق قىلسۇن﴾** بۇ ئايەتنىڭ چۈشۈش سەۋەبى توغرىسىدا ئىمام بۇخارى، ئابدۇراھمان، ئىبنى

[1] شۇ زامانلاردا پىتلاپ كەتمەسلىك ئۈچۈن، چاچنى قاتۇرۇپ قويىدىغان بىرخىل مادا بىلەن چاچلىرىنى قاتتۇرۇۋالاتتى.

ئەسفەھاننىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، مەن ئابدۇللاھ ئىبنى مەئقەلنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: مەن كۇفىنىڭ مەسچىتىدە كەئب ئىبنى ئەجەرنىڭ قېشىدا ئولتۇرۇپ ئۇنىڭدىن فىدىيە ئۈچۈن قانچە كۈن روزا تۇتۇلىدىغانلىقىنى سورىدىم. كەئب ئىبنى ئەجەر مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا پىتلەر مېنىڭ يۈزۈمگە چۈشكەن ھالەتتە ئېلىپ بېرىلدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قىيىنچىلىق ساڭا بۇ دەرىجىدە يەتكەنلىكىنى ئويلىمىغان ئىدىم، فىدىيە ئۈچۈن بىر قوي تاپالامسەن؟» دېدى. مەن: ياق، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەگەر فىدىيە بەرگىلى بىر قوي تاپالمىساڭ، ئۈچ كۈن روزا تۇتقىن ياكى ئالتە مىسكىنگە؛ ھەر بىر مىسكىن ئۈچۈن يېرىم سا[1] دىن تائام بېرىپ چېچىڭنى چۈشۈرتكىن» دېدى. كەئب ئىبنى ئەجەر: بۇئايەت مەن توغرىسىدا چۈشتى. لېكىن ئۇ سىلەرگىمۇ ئورتاقتۇر، دېدى.

ئىمام ئەھمەد، كەئب ئىبنى ئەجەرنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنىڭ قېشىمغا كەلدى، ئۇ چاغدا پىتلار يۈزلىرىمگە ياكى قېشىمغا چېچىلىپ چۈشكەن ھالەتتە قازانغا ئوت قالاۋاتاتتىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ساڭا بېشىڭدىكى جانۋارلار ئەزىيەت يەتكۈزىۋاتامدۇ؟» دېدى. مەن : ھەئە، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «چېچىڭنى چۈشۈرۈۋېتىپ ئۈچ كۈن روزا تۇتقىن، ياكى ئالتە مىسكىنگە تائام بەرگىن ۋە ياكى بىر نەرسە بوغۇزلىغىن» دېدى.

قۇرئان مۇشۇ قىيىنچىلىققا دۇچ كەلگەن كىشىنىڭ فىدىيە بېرىشى ئارقىلىق چېچىنى چۈشۈرۈۋېتىشكە رۇخسەت قىلغانلىقىنى بايان قىلغاندا ﴿**فىدىيە قىلىش يۈزىسىدىن (ئۈچ كۈن) روزا تۇتسۇن ياكى (ئالتە مىسكىنگە ئۈچ سا) سەدىقە بەرسۇن، ياكى (بىرەر مال) قۇربانلىق قىلسۇن**﴾ دەپ ئىشنىڭ ئاسىنىدىن باشلىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: كەئب ئىبنى ئەجەرنى شۇ ئىشنى قىلىشقا بۇيرۇغاندا ئۇنى ياخشىراقنى قىلىشقا بۇيرۇپ: «بىر قوي بوغۇزلىغىن ياكى ئالتە مىسكىنگە تائام بەرگىن ۋە ياكى ئۈچ كۈن روزا تۇتقىن» دېدى.

## ھەجدە بەھرىمەن بولۇشنىڭ بايانى توغرىسىدا

﴿**ئەمىنلىكتە بولغان چېغىڭلاردا (ئاراڭلاردىن) ئۆمرە قىلغاندىن كېيىن ھەج قىلىشتىن بەھرىمەن بولغان ئادەم (يەنى ھەجدىن بۇرۇن ئۆمرە قىلىپ تاماملىغان ئادەم) نېمە ئوڭاي بولسا، شۇنى قۇربانلىق قىلسۇن**﴾ يەنى سىلەر ھەج قىلىشقا قادىر بولساڭلار، سىلەر ئۆمرىنى قىلىپ بولۇپ، ھەج ۋاقتىغىچە بەھرىمەن بولماقچى بولساڭلار (يەنى ھەجنىڭ ئايلىرىدا ئاۋۋال ئۆمرىگە ئېھرام باغلاپ ئۆمرىنى قىلىپ بولۇپ، ھەج ۋاقتىغىچە ئېھرام ۋاقتىدا چەكلەنگەن جىنسىي مۇناسىۋەت، ساقال ـ بۇرۇتلارنى تەكشىلەشتىن ئىبارەت ئىشلاردىن بەھرىمەن بولۇپ ھەج كەلگەندە، ھەجگە مەككىنىڭ ئىچىدە ئېھرام باغلاپ ھەج قىلساڭلار)، قۇربانلىق ئۈچۈن بوغۇزلاشقا ئەرزىيدىغان چارۋا ـ ماللارنىڭ ئىچىدىن قۇدرىتىڭلار يەتكىنىدىن بىرنى بوغۇزلاڭلار. ئۇ چارۋا ـ ماللارنىڭ ئەڭ ئاددىيسى قويدۇر، كالا بوغۇزلىسىمۇ بولىدۇ. چۈنكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاياللىرىنىڭ نامىدىن كالا بوغۇزلىغان ئىدى.

ئەۋزائىي ئەبۇھۇرەيرىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ ئاياللىرىنىڭ نامىدىن كالا بوغۇزلىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرى ھەج ئايلىرىدا

[1] بۇ بىر ئۆلچەم بىرلىكى بولۇپ، بىر سا تەخمىنەن 3.8 كىلو گىرامغا تەڭ.

ئۆمرىگە ئېھرام باغلاپ، ئۆمرە قىلىپ بولۇپ ھەجگىچە ئېھرام ۋاقتىدا چەكلەنگەن نەرسىلەردىن بەھرىمەن بولغان ئىدى.

بۇ ئايەت ۋە ھەدىسلەردە ھەج ئايلىرىدا ئۆمرىگە ئېھرام باغلاپ ئۇنى ئادا قىلىپ بولغاندىن كېيىن ھەج ۋاقتىغىچە ئېھرامدا چەكلەنگەن نەرسىلەردىن بەھرىمەن بولۇشنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكىگە پاكىت باردۇر.

## بەھرىمەن بولغان كىشى قۇربانلىق قىلىش ئۈچۈن چارۋا ـ مال تاپالمىسا ئون كۈن روزا تۇتىدىغانلىقى توغرىسىدا

**﴿(پۇلى يوقلۇقتىن ياكى قۇربانلىق مال يوقلۇقىدىن قۇربانلىق مال) تاپالمىغان ئادەم ھەج جەريانىدا ئۈچ كۈن روزا تۇتسۇن، (ھەجدىن) قايتقاندىن كېيىن يەتتە كۈن روزا تۇتسۇن، ئۇنىڭ ھەممىسى ئون كۈن بولىدۇ﴾** يەنى قۇربانلىق قىلىش ئۈچۈن مال ياكى پۇلىنىڭ يوقلۇقى سەۋەبىدىن قۇربانلىق قىلالمىغان كىشى، ھەج جەريانىدا ئۈچ كۈن روزا تۇتسۇن.

ئەۋفىي، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: قۇربانلىق قىلالمىغان كىشى ئەرەفات كۈنى، ئۈچ كۈنلۈك روزىسى تولۇقلىنىپ بولىدىغان ھېسابتا، ئەرەفات كۈنلىرىدىن بۇرۇن روزا تۇتۇشنى باشلىسۇن، (ھەجدىن كېيىن) ۋەتىنىگە قايتقاندا يەتتە كۈن روزا تۇتسۇن. شۇنىڭدەك ئەبۇئىسھاق ۋەبەردىن ئىبنى ئۆمەرنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: يەتتىنچى، سەككىزىنچى ۋە ئەرەفات كۈنى روزا تۇتىدۇ. جەئفەر ئىبنى مۇھەممەد ئاتىسىدىن ئەلىنىڭ: شۇ كۈنلەردە روزا تۇتىدۇ، دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلدى.

ھېيت كۈنى كېلىشتىن ئىلگىرى ئۈچ كۈن روزىنىڭ ھەممىسىنى ياكى ئۇنىڭ بىر قىسمىنى تۇتمىسا، ئۇنى ھېيت كۈنلىرى تۇتسىمۇ بولىدۇ. ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان ئائىشە ۋە ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمنىڭ: ھېيت كۈنلىرى روزا تۇتۇش قۇربانلىق قىلىش ئۈچۈن مال تاپالمىغان كىشىلەرگە رۇخسەت قىلىندى، دېگەن سۆزلىرى دەلىلدۇر.

يەنە سۇفيان، جەئفەر ئىبنى مۇھەممەدنىڭ ئاتىسىدىن ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ھەج جەريانىدا تۇتالمىغان روزىنى ھېيت كۈنلىرى تۇتسا بولىدۇ.

ئۆلىمالارنىڭ مۇنداق دېيىشى، اللّٰه تائالانىڭ: **﴿ھەج جەريانىدا ئۈچ كۈن روزا تۇتسۇن﴾** دېگەن ئايىتىنىڭ (ھېيتتىن كېيىنكى كۈنلەرنىمۇ) ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقى ئۈچۈندۇر. ئىمام مۇسلىم، قۇتەيبە ھەزەلدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ھېيت كۈنلىرى يەپ ـ ئىچىش كۈنلىرىدۇر»[1].

**﴿(ھەجدىن) قايتقاندىن كېيىن يەتتە كۈن روزا تۇتسۇن، ئۇنىڭ ھەممىسى ئون كۈن بولىدۇ﴾** بۇ ئايىتىنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىككى خىل كۆز قاراش بار. بىرى: (سىلەر ھەج پائالىيەتلىرىنى تۈگىتىپ بولۇپ) ياتاقلىرىڭلارغا قايتساڭلار (يەتتە كۈن روزا تۇتۇڭلار). يەنە بىرى: سىلەر (ھەجنى قىلىپ بولۇپ) يۇرتۇڭلارغا قايتساڭلار (يەتتە كۈن روزا تۇتۇڭلار).

[1] بۇ ھەدىس ھېيت كۈنلىرى روزا تۇتسا بولمايدىغانلىقىنىڭ پاكىتىدۇر. لېكىن بۇ ھەدىس يۇقىرىدىكى ھەدىسكە زىت كەلمەيدۇ. چۈنكى يۇقىرىدىكى ھەدىس پەقەت قۇربانلىق قىلالمايدىغان ھەجدىكى ھەج قىلغۇچىلار كىشىلەر ئۈچۈن خاس قىلىنغاندۇر.

ئابدۇرازاق، سالىمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: اللە تائالانىڭ: ﴿(ھەجدىن) **قايتقاندىن كېيىن يەتتە كۈن روزا تۇتسۇن**﴾ دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئۆمەرنىڭ: ئۆزىنىڭ بالا ـ چاقىلىرىنىڭ يۇرتىغا قايتقاندا (يەتتە كۈن روزا تۇتىدۇ دېگەنلىكىنى) ئاڭلىدىم، دەيدۇ. باشقا ئالىملاردىنمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش رىۋايەتلەر بايان قىلىندى.

ئىمام بۇخارى، سالىم ئىبنى ئابدۇللاھتىن ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۆمرىنىڭ ئاخىرىدىكى) ۋىدالىشىش ھەجىدە ئۆمرىگە ئېھرام باغلاپ، ئۆمرىنى قىلىپ بولغاندىن كېيىن ھەجگىچە بولغان ئارىلىقتا (ئېھرام باغلىغان ۋاقىتتا چەكلەنگەن نەرسىلەر بىلەن) بەھرىمەن بولدى. ئۆزى بىلەن بىللە زۇلھۇلەيفە دېگەن يەردىن قۇربانلىق ئۈچۈن ئېلىپ كەلگەن مالنى بوغۇزلىدى. (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ قېتىمقى ھەجدە ئۆمرى بىلەن ھەجنىڭ ئارىلىقىدا بەھرىمەن بولۇشىنىڭ جەريانى مۇنداق): پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ھەج قىلىشنى) باشلاپ ئۆمرىگە ئېھرام باغلىدى. (ئۆمرىنى قىلىپ بولغاندىن كېيىن، ھەجگىچە بولغان ئارىلىقتا ئېھرامدىن چىقىپ، ئېھرام باغلىغاندا چەكلەنگەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈش، چاچ ـ ساقاللارنى ياساش ۋە تىرناقلىرىنى ئېلىشتەك ئىشلاردىن بەھرىمەن بولدى) ئاندىن (ھەجنىڭ ۋاقتى كەلگەندە) ھەجگە قايتا ئېھرام باغلىدى. باشقىلارمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە ئۆمرە بىلەن ھەج ئارىلىقىدا (ئېھرام باغلىغاندا چەكلەنگەن ئىشلاردىن) بەھرىمەن بولدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدە ئۆزلىرى بىلەن بىللە قۇربانلىق قىلىشى ئۈچۈن قۇربانلىق مالنى ھەيدەپ كەلگەن كىشىلەرمۇ ۋە ھەيدەپ كەلمىگەنلەرمۇ بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككىگە كەلگەندە كىشىلەرگە مۇنداق دېدى: «سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردا قۇربانلىق مالنى بىللە ئېلىپ كەلگەنلەر بولسا، ئۆمرىنى قىلىپ بولۇپ، ھەجنى قىلىپ بولغىچە ئېھرامدىن چىقمىسۇن. قۇربانلىق مالنى بىللە ئېلىپ كەلمىگەنلەر بولسا كەبە ۋە سەفا ـ مەرۋىنى تاۋاپ قىلىپ چېچىنى قىرقىپ، (بۇ چاغدا چېچىنى چۈشۈرۈش ياخشى ئەمەس) ئېھرامدىن چىقسۇن. (ھەجنىڭ ۋاقتى كەلسە)، ھەجگە ئېھرام باغلىسۇن، (ئۆمرىنى قىلىپ بولۇپ ئاندىن ھەجگە ئېھرام باغلىغان كىشى قۇربانلىق قىلىشى كېرەك. ئۇ مەككىدە قۇربانلىق تاپالىغان بولسا، قۇربانلىق قىلىدۇ. قۇربانلىق قىلىدىغان مال ياكى پۇلنىڭ يوقلۇقى سەۋەبى بىلەن قۇربانلىق مالنى تاپالمىغان كىشى) ھەج جەريانىدا ئۈچ كۈن، ئۆيىگە قايتقان ۋاقتىدا يەتتە كۈن روزا تۇتسۇن».

﴿**ئۇنىڭ ھەممىسى ئون كۈن بولىدۇ**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتكەن مەنىنى كۈچلەندۈرىدۇ، دېيىلدى. ئەرەبلەرنىڭ تىل ئەدەبىياتىدا ئىلگىرى ئۆتۈپ كەتكەن مەنىنى كۈچلەندۈرۈش ئىپادىسى بار. مەسىلەن مۇنداق دەيتتى: مەن كۆزۈم بىلەن كۆردۈم، قۇلىقىم بىلەن ئاڭلىدىم، قولۇم بىلەن خەت يازدىم[1].

قۇرئاندا بۇنىڭدىن باشقىمۇ ئۆزىدىن ئىلگىرىكى سۆزنى كۈچلەندۈرىدىغان ئايەتلەر بار. تۆۋەندىكى ئايەتلەر بۇ ئايەتلەرنىڭ قاتارىدىندۇر. ﴿مەيلى ئىككى قانىتى بىلەن ئۇچىدىغان ئۇچار قۇش بولسۇن﴾[2] ﴿خەت يېزىشنىمۇ بىلمەيتتىڭ﴾[1] ﴿مۇساغا (بىزگە مۇناجات قىلىشقا) ئوتتۇز كېچىنى

---

[1] يەنى كۆرۈش، ئاڭلاش، يېزىشلار، كۆز، قۇلاق ۋە قول بىلەن بولسىمۇ مەنىنى تېخىمۇ كۈچلەندۈرۈش ئۈچۈن كۆرۈشكە كۆزنى، ئاڭلاشقا قۇلىقىنى، يېزىشقا قولنى قوشۇپ قويىدى. شۇنىڭدەك ئايەتتىمۇ ئۈچ كۈن بىلەن يەتتە كۈن قوشۇلغاندا ئون كۈن بولسىمۇ ئايەتنىڭ ئاخىرىدا ﴿**ئۇنىڭ ھەممىسى ئون كۈن بولىدۇ**﴾ دەپ تەكىتلىنىپ كەلدى.
[2] سۈرە ئەنئام 38 ـ ئايەت.

ۋەدە قىلدۇق. ئۇنىڭغا يەنە ئون كېچىنى قوشتۇق، شۇنىڭ بىلەن، پەرۋەردىگارىڭنىڭ ۋەدە قىلغان ۋاقتى 40 كېچە بولدى﴾[2]. يەنى يۇقىرىدىكى ئايەتلەردە كۆچلەندۈرۈش ئۈچۈن ئۇچار قۇشقا ئىككى قانىتىنى قوشۇپ بايان قىلدى. ئىككىنچى ئايەتتە خەت دېگەن قولدا يېزىلىسمۇ ئۇنى كۈچلەندۈرۈش ئۈچۈن قولنى قوشۇپ قويدى. ئاخىرقى ئايەتتە 30 كۈنگىچە 10 كۈننى قوشسا 40 كۈن بولىدىغانلىقى ئېنىق بولسىمۇ ئاخىرىدا ﴿**پەرۋەردىگارىڭنىڭ ۋەدە قىلغان ۋاقتى40 كېچە بولدى**﴾ دەپ قوشۇپ قويدى. بۇ ئايەتتە ﴿**ئۇنىڭ ھەممىسى ئون كۈن بولىدۇ**﴾ روزىنى ئون كۈن تولۇق تۇتۇشقا بۇيرۇغان كەلگەن دېگەن كۆزقاراشمۇ بار.

## مەككىلىك كىشىلەرنىڭ ئۆمرە بىلەن ھەجنىڭ ئارىلىقىدا بەھرىمەن بولالمايدىغانلىقى توغرىسىدا

﴿**مانا بۇ (يەنى ئۆمرە قىلغان ئادەمگە قۇربانلىق قىلىش لازىملىقى ياكى روزا تۇتۇش ھەققىدىكى ھۆكۈم) مەسجىدى ھەرام دائىرىسىدە (يەنى ھەرەمدە) ئولتۇرۇشلۇق بولمىغان كىشىلەر ئۈچۈندۇر**﴾ يەنى ئۇلار ھەرەملىك كىشىلەردۇر. ئۇلار (ئۆمرىنى قىلىپ بولۇپ ھەجگىچە بولغان ئارىلىقتىكى ۋاقىتتا ئېھرام باغلىغان ۋاقىتتىكى چەكلەنگەن نەرسىلەردىن) بەھرىمەن بولغۇچى ھېسابلانمايدۇ (شۇڭا ئۇلارغا قۇربانلىق قىلىش ۋاجىب بولمايدۇ).

بۇ ھەقتە ئابدۇررازاق تاۋۇسنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بەھرىمەن بولۇش ھەرەملىك كىشىلەر ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى باشقا يۇرتتىن كەلگەن كىشىلەر ئۈچۈندۇر. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئاباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىنمۇ تاۋۇسنىڭ رىۋايىتىدەك رىۋايەت بايان قىلىندى. ﴿**الله غا تەقۋادارلىق قىلىڭلار**﴾ يەنى سىلەرنى بۇيرۇغان ئىشلاردا تەقۋا بولۇڭلار! ﴿**بىلىڭلاركى، الله نىڭ ئازابى قاتتىقتۇر**﴾ يەنى الله تائالانىڭ ئازابى ئۇنىڭ بۇيرۇقىغا خىلاپلىق قىلغان ۋە چەكلىگەن ئىشلىرىنى قىلغانلار ئۈچۈندۇر.

* * * * * * *

ٱلْحَجُّ أَشْهُرٌ مَّعْلُومَٰتٌ ۚ فَمَن فَرَضَ فِيهِنَّ ٱلْحَجَّ فَلَا رَفَثَ وَلَا فُسُوقَ وَلَا جِدَالَ فِى ٱلْحَجِّ ۗ وَمَا تَفْعَلُوا۟ مِنْ خَيْرٍ يَعْلَمْهُ ٱللَّهُ ۗ وَتَزَوَّدُوا۟ فَإِنَّ خَيْرَ ٱلزَّادِ ٱلتَّقْوَىٰ ۚ وَٱتَّقُونِ يَٰٓأُو۟لِى ٱلْأَلْبَٰبِ ﴿١٩٧﴾

*ھەج ۋاقتى مەلۇم بىرقانچە ئايدۇر (يەنى شەۋۋال، زۇلقەئدە ئايلىرى ۋە زۇلھەججە ئېيىنىڭ ئون كۈنىدۇر). بۇ ئايلاردا ھەج قىلىشنى نىيەت قىلغان (يەنى ئېھرام باغلىغان) ئادەمنىڭ جىنسىي ئالاقە قىلىشى، گۇناھ قىلىشى ۋە جاڭجال قىلىشى مەنئى قىلىنىدۇ، سىلەر قانداقلىكى ياخشى ئەمەلنى قىلساڭلار، الله ئۇنى بىلىپ تۇرىدۇ (ئاخىرەتلىكىڭلار ئۈچۈن) زاد ـ راھىلە ئېلىۋېلىڭلار، ئەڭ ياخشى زاد ـ راھىلە تەقۋادارلىقتۇر. ئى ئەقىل ئىگىلىرى! ماڭا تەقۋادارلىق قىلىڭلار*﴿197﴾.

## ھەجگە ئېھرام باغلاشنىڭ ۋاقتى توغرىسىدا

(1) سۈرە ئەنكەبۇت 48 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
(2) سۈرە ئەئراف 142- ئايەت.

﴿**ھەج ۋاقتى مەلۇم بىرقانچە ئايدۇر (يەنى شەۋۋال، زۇلقەئدە ئايلىرى ۋە زۇلھەججە ئېيىنىڭ ئون كۈنىدۇر)**﴾ يەنى ھەججە ئېھرام باغلاش ھەجنىڭ ئايلىرىدىن باشقا ئايلاردا دۇرۇس بولمايدۇ. بۇ سۆز ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما، جابىر، ئەتا، تاۋۇس ۋە مۇجاھىد قاتارلىقلاردىن رىۋايەت قىلىنغاندۇر. بۇنىڭ پاكىتى الله تائالانىڭ ھەجنىڭ ۋاقتىنى بىر يىلنىڭ ئىچىدىكى بىر نەچچە ئايلاردا قىلغانلىقىدۇر. ۋاقىتنى بەلگىلەپ بەرگەنلىكى خۇددى نامازنىمۇ ۋاقتىدىن بۇرۇن ئوقۇسا دۇرۇس بولمىغاندەك شۇ ئايلاردىن بۇرۇن ھەج قىلسا دۇرۇس بولمايدىغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ.

ئىمام شافىئىي ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ. الله تائالانىڭ ﴿**ھەج ۋاقتى مەلۇم بىرقانچە ئايدۇر (يەنى شەۋۋال، زۇلقەئدە ئايلىرى ۋە زۇلھەججە ئېيىنىڭ ئون كۈنىدۇر)**﴾ دېگەن ئايىتىگە ئاساسەن بىركىشىنىڭ ھەججە ھەج ئايلىرىدىن باشقا ئايدا ئېھرام باغلىشى دۇرۇس ئەمەس. ئىبنى خۇزەيمەمۇ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ شۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ.

ئىبنى مەردەۋەي جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «بىر كىشىنىڭ ھەجنىڭ ئايلىرىدىن باشقا ئايلاردا ھەججە ئېھرام باغلىشى دۇرۇس ئەمەس» دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ.

## ھەجنىڭ ئايلىرى توغرىسىدا

﴿**ھەج ۋاقتى مەلۇم بىرقانچە ئايدۇر**﴾ ئىمام بۇخارى، ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ھەجنىڭ ئايلىرى شەۋۋال، زۇلقەئدە ۋە زۇلھەججىنىڭ (ئاۋۋالقى) ئونىدۇر. بۇ ھەدىسنى ئىبنى جەرىرمۇ ئىبنى ئۆمەردىن رىۋايەت قىلدى.

ھەجنىڭ ئايلىرىنىڭ شەۋۋال، زۇلقەئدە ۋە زۇلھەججىنىڭ ئاۋۋالقى ئونى ئىكەنلىكى ئۆمەر، ئەلى، ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما، ئەتا، تاۋۇس، مۇجاھىد، ئىبراھىم نەخەئىي، شەئبىي، ھەسەن، ئىبنى سىرىين، مەكھۇل، قەتادە، زەھھاك، ئىبنى مۇزاھىم، رىبىئ ئىبنى ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋە مۇقاتىل ئىبنى ھايياش قاتارلىقلاردىن رىۋايەت قىلىنغاندۇر.

﴿**بۇ ئايلاردا ھەج قىلىشنى نىيەت قىلغان (يەنى ئېھرام باغلىغان) ئادەم**﴾ بۇ ئايەت ھەج قىلماقچى بولغان ئادەمنىڭ ئېھرام باغلىشىنىڭ زۆرۈرلىكىنى ۋە ھەجنى ئېھرام بىلەن تاماملاشنىڭ ۋاجىبلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەلى ئىبنى ئەبۇتەلھە، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بىر كىشى ھەججە ياكى ئۆمرەگە ئېھرام باغلىسا...». ئەتا: (بۇ ئايەتتىكى) پەرز دېگەن ئېھرام باغلاش دېگەنلىكتۇر، دەيدۇ. ئىبراھىم، زەھھاك ۋە باشقىلىرىدىنمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش رىۋايەت بايان قىلىنىدى.

## ھەج مەزگىلىدە جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشتىن توسقانلىقى توغرىسىدا

﴿**بۇ ئايلاردا ھەج قىلىشنى نىيەت قىلغان (يەنى ئېھرام باغلىغان) ئادەمنىڭ جىنسىي ئالاقە قىلىشى**﴾ يەنى ھەججە ياكى ئۆمرىگە ئېھرام باغلىغان كىشى جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشتىن يىراق بولسۇن. شۇنىڭدەك ئايال كىشىنى قۇچاقلاش، سۆيۈش، ئۇيەر بۇيەرلىرىنى سىلاشتەك ھەۋەسنى

قوزغايدىغان ئىشلارنى قىلىش ۋە ئاياللارنىڭ ئالدىدا بۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىك سۆزلەرنى قىلىشمۇ چەكلەنگەندۇر. ئىبنى جەرىر، نافىئدىن ئىبنى ئۆمەرنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئايەتتىكى ﴿رەفەسە﴾ دېگەن سۆز ئاياللارغا يېقىنچىلىق قىلىش (يەنى جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈش)، ئەر ـ ئاياللىق مۇناسىۋەت توغرۇلۇق سۆز قىلىشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

تاۋۇس مۇنداق دەيدۇ: يۇقىرىدىكى سۆزنىڭ مەنىسى بىر كىشى ئايالىغا سەن ئېھرامدىن چىقساڭ، سەن بىلەن بىر يەردە بولسام دېگەندەك سۆزلەرنى قىلىش دېگەنلىكتۇر. نۇرغۇنلىغان ئالىملاردىنمۇ ئۇ سۆزنىڭ مەنىسى جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈش ياكى ئاياللارغا ئالاقىدار سۆزلەرنى قىلىش دېگەنگە ئوخشاش رىۋايەتلەر قىلىندى. ئۇنداقتا ئايەتنىڭ مەنىسى: ھەجگە ئېھرام باغلىغان كىشىنىڭ جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشى ياكى ئايالى بىلەن شۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىك بىرەر ئېغىز سۆز قىلىشىشقا بولمايدۇ، دېگەنلىكتۇر.

## ھەجدە الله تائالاغا ئاسىيلىق قىلىشتىن توسقانلىق توغرىسىدا

﴿گۇناھ قىلىشى ۋە جاڭجال قىلىشى مەنئى قىلىنىدۇ﴾ بۇ ئايەتتىكى «فۇسۇق» دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇقسەم ۋە باشقىلار ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: يۇقىرىدىكى ﴿ۋەلافۇسۇقە﴾ دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى الله تائالا چەكلىگەن ئىشلار دېگەن بولىدۇ. ئەتا، مۇجاھىد، تاۋۇس، ئىكرىمە، سەئىد ئىبنى جۇبەير، مۇھەممەد ئىبنى كەئب، ھەسەن، قەتادە، ئىبراھىم نەخەئىي، زۆھرى، مەكھۇل، ئىبنى ئەببان، ئىبنى رەبىيئ ئىبنى ئەنەس، ئەتا ئىبنى يەسار، ئەتاخۇراسانىي، مۇقاتىل ئىبنى ھەييان قاتارلىقلارمۇ بۇ سۆزنىڭ مەنىسىنى ئىبنى ئابباسقا ئوخشاش بايان قىلدى.

ئىبنى ۋەھب، يۇنۇستىن نافىئنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ. ئىبنى ئۆمەر: (ئايەتتىكى ﴿ۋەلافۇسۇقە﴾ دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى ھەرەمدە الله تائالانىڭ چەكلىگەن ئىشلىرىنى قىلىش دېگەنلىك بولىدۇ، دېدى. بەزى ئالىملار بۇ سۆزنى باشقا مەنىلەردىمۇ چۈشەندۈرىدۇ. لېكىن توغرىسى الله تائالانىڭ چەكلىگەن ئىشلىرى دېگەن مەنىدۇر[1].

بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «بىر كىشى (ھەجگە ئېھرام باغلاپ) جىنسىي مۇناسىۋەت ياكى ئۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىك ئىشلارنى قىلماي، الله تائالاغا ئاسىيلىق قىلماي ھەج قىلسا، ئۇ كىشى گۇناھىدىن ئانىسىدىن تۇغۇلغان كۈنىگە ئوخشاش پاكلىنىدۇ».

## ھەج مەزگىلىدە جېدەل ـ ماجرا قىلماسلىق توغرىسىدا

﴿ۋە جاڭجال قىلىشى مەنئى قىلىنىدۇ﴾ بۇ سۆزنىڭ جېدەل دېگەن مەنىسى ھەققىدە ئىبنى جەرىر، ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: سەن ھەمراھىڭ بىلەن ئۇ ئاچچىقلاپ قالغۇچىلىك تاكاللاشما! مۇقسەم ۋە زەھھاك ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ شۇنىڭغا ئوخشاش دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ. ئۇنىڭدىن باشقا نۇرغۇنلىغان ئالىملاردىن بۇ سۆزنىڭ مەنىسى يۇقىرىدا سۆزلەنگەندەك مەنىدە رىۋايەت قىلىندى.

---

[1] ئۇنداقتا ئايەتنىڭ مەنىسى ھەجگە ياكى ئۆمرىگە ئېھرام باغلىغان كىشىنىڭ الله تائالا چەكلىگەن ئىشلارنى قىلىپ، ئۇنىڭغا ئاسىيلىق قىلىشقا بولمايدۇ دېگەنلىكتۇر.

## ھەجدە ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا رىغبەتلەندۈرۈش ۋە ھەج سەپىرىدە ئوزۇقلۇق ئېلىۋېلىش توغرىسىدا

﴿سىلەر قانداقلىكى ياخشى ئەمەلنى قىلساڭلار، الله ئۇنى بىلىپ تۇرىدۇ﴾ يەنى الله تائالا يۇقىرىدا بەندىلەرنى يامان سۆز ۋە يامان ھەرىكەتلەردىن چەكلىگەن بولسا، (بۇ يەردە) ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا رىغبەتلەندۈرىدۇ ۋە ئۇنىڭ ئۇ ئىشلارنى بىلىپ تۇرغۇچى ئىكەنلىكىنى ۋە قىيامەت كۈنى شۇ ئىش ئۈچۈن ئۇلارغا تولۇق مۇكاپات بېرىدىغانلىقىنى بايان قىلىدۇ.

﴿(ئاخىرەتلىكىڭلار ئۈچۈن) زاد ـ راھىلە ئېلىۋېلىڭلار، ئەڭ ياخشى زاد ـ راھىلە تەقۋادارلىقتۇر﴾ ئىمام بۇخارى ۋە ئەبۇداۋۇد، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: يەمەنلىكلەر بىز الله تائالاغا تەۋەككۇل قىلغۇچىلار دەپ ئوزۇقلۇق ئالماي ھەجگە كېلەتتى، ئاندىن الله تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: ﴿(ئاخىرەتلىكىڭلار ئۈچۈن) زاد ـ راھىلە ئېلىۋېلىڭلار، ئەڭ ياخشى زاد ـ راھىلە تەقۋادارلىقتۇر﴾.

ئىبنى جەرىر، ئىبنى مەردەۋەي ئىبنى ئۆمەرنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: كىشىلەر ھەجگە ياكى ئۆمرىگە ئېھرام باغلىغاندا ئۆز يېنىدىكى ئوزۇقلۇقنى تاشلىۋېتىپ باشقىدىن ئوزۇقلۇق ئالاتتى. ئاندىن الله تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى. ﴿(ئاخىرەتلىكىڭلار ئۈچۈن) زاد ـ راھىلە ئېلىۋېلىڭلار، ئەڭ ياخشى زاد ـ راھىلە تەقۋادارلىقتۇر﴾ يەنى ئۇلار ئوزۇقلۇقلارنى تاشلىۋېتىشتىن چەكلىنىپ ئۇن، تالقان ۋە نان ئېلىۋېلىشقا بۇيرۇلدى[1].

## ئاخىرەت سەپىرىنىڭ ئوزۇقلۇقى توغرىسىدا

﴿(ئاخىرەتلىكىڭلار ئۈچۈن) زاد ـ راھىلە ئېلىۋېلىڭلار، ئەڭ ياخشى زاد ـ راھىلە تەقۋادارلىقتۇر﴾ يەنى الله تائالا ئۇلارنى دۇنيانىڭ سەپىرى ئۈچۈن ئوزۇقلۇق ئېلىشقا بۇيرۇش بىلەن ئاخىرەت ئۈچۈنمۇ ئوزۇقلۇق ئېلىۋېلىشقا ئۈندىدى. ئاخىرەتنىڭ ئوزۇقلۇقى بولسا، تەقۋادارلىق قىلىشتۇر.

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿تەقۋادارلىق لىباسى ئەڭ ياخشىدۇر﴾[2] يەنى الله تائالا ئۈچەيسىغا كىيىدىغان كىيىمنى زىكرى قىلىش بىلەن بىرگە يەنە (الله تائالادىن) قورقۇش ۋە ئۇنىڭغا بويسۇنۇشتىن ئىبارەت، روھى كىيىمنىڭ ئەۋزەللىكىنى بايان قىلىپ، ئۇنىڭ ھەممە نەرسىدىن ياخشى ۋە پايدىلىق ئىكەنلىكىنى زىكىر قىلدى.

﴿ئى ئەقىل ئىگىلىرى! ماڭا تەقۋادارلىق قىلىڭلار﴾ يەنى ئى ئەقىل ئىگىلىرى! بۇيرۇقۇمغا بويسۇنماي خىلاپلىق قىلغان كىشىلەرگە بولىدىغان جازا ۋە ئازابىمدىن قورقۇڭلار!

* * * * * * *

[1] بۇ ئوزۇقلۇقلارنى ئېلىۋېلىشقا بۇيرۇغانلىقىدىن بۇ نەرسىلەرنى ھازىرمۇ ئېلىۋېلىشنىڭ لازىملىقى چىقمايدۇ. چۈنكى ئوزۇقلۇق ئۆز ۋاقتىدىكى ئالىي يېمەكلىكلەردىن ئىدى. ھازىر پەقەت پۇل ئېلىۋالسا بولىدۇ.
[2] سۈرە ئەئراف 26 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

لَيۡسَ عَلَيۡكُمۡ جُنَاحٌ أَن تَبۡتَغُواْ فَضۡلٗا مِّن رَّبِّكُمۡۚ فَإِذَآ أَفَضۡتُم مِّنۡ عَرَفَٰتٖ فَٱذۡكُرُواْ ٱللَّهَ عِندَ ٱلۡمَشۡعَرِ ٱلۡحَرَامِۖ وَٱذۡكُرُوهُ كَمَا هَدَىٰكُمۡ وَإِن كُنتُم مِّن قَبۡلِهِۦ لَمِنَ ٱلضَّآلِّينَ ﴿١٩٨﴾

*پەرۋەردىگارىڭلاردىن (ھەج مەۋسۇمىدە تىجارەت ۋە باشقا ئوقەت ئارقىلىق) رىزىق تەلەپ قىلساڭلار، سىلەرگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ. ئەرەفاتتىن قايتقان چېغىڭلاردا مەشئەرى ھەرامدا (يەنى مۇزدەلىفەدە) الله نى ياد ئېتىڭلار، الله سىلەرنى ھىدايەت قىلغانلىقى ئۈچۈن، ئۇنى ياد ئېتىڭلار، ئىلگىرى سىلەر ھەقىقەتەن گۇمراھ ئىدىڭلار (يەنى الله سىلەرنى ھىدايەت قىلىشتىن ئىلگىرى گۇمراھلار قاتارىدا ئىدىڭلار)* ﴿198﴾.

## ھەجدە تىجارەت قىلىش توغرىسىدا

ئىمام بۇخارى ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئىسلام كېلىشتىن ئاۋۋالقى زاماندا (ھەرەمدە) ئۇكاز، مەجنەھ ۋە زۇلمەجاز دېگەن يەرلەر بازار ئىدى. لېكىن مۇسۇلمانلار ھەج ۋاقتلىرىدا تىجارەت قىلىشنى گۇناھ دەپ قارايتتى. ئاندىن بۇ ئايەت چۈشتى: ﴿**پەرۋەردىگارىڭلاردىن (ھەج مەۋسۇمىدە تىجارەت ۋە باشقا ئوقەت ئارقىلىق) رىزىق تەلەپ قىلساڭلار، سىلەرگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ**﴾.

ئەبۇداۋۇد ۋە باشقىلار ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: كىشىلەر ھەج ۋاقتلىرىدا بۇ الله تائالانى زىكىر قىلىدىغان كۈنلەر دەپ سودا ـ سېتىق قىلمايتتى. ئاندىن الله تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: ﴿**پەرۋەردىگارىڭلاردىن (ھەج مەۋسۇمىدە تىجارەت ۋە باشقا ئوقەت ئارقىلىق) رىزىق تەلەپ قىلساڭلار، سىلەرگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ**﴾.

ئىبنى جەرىر، ئەبۇئۇمەييىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئىبنى ئۆمەردىن تىجارەت قىلغاچ ھەج قىلغان بىر كىشىنىڭ ھۆكمى توغرىسىدا سورىغاندا ئۇنىڭ: ﴿**پەرۋەردىگارىڭلاردىن (ھەج مەۋسۇمىدە تىجارەت ۋە باشقا ئوقەت ئارقىلىق) رىزىق تەلەپ قىلساڭلار، سىلەرگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ**﴾ دېگەن ئايەتنى ئوقۇغانلىقىنى ئاڭلىدىم.

ئىمام ئەھمەد، ئەبۇئۇمامە تەيمىينىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن ئىبنى ئۆمەردىن بىز كىراكەشلەرنىڭ كىرا قىلغاچ قىلغان ھەججىمىز ھەج بولامدۇ؟ دەپ سورىدىم. ئۇ بىزدىن: سىلەر كەبىنى تاۋاپ قىلماسسىلەر؟ ئەرەفاتقا كەلمەمسىلەر؟ (شەيتانغا) تاش ئاتماسسىلەر؟ چېچىڭلارنى چۈشۈرمەمسىلەر؟ دەپ سورىدى. بىز: شۇنداق قىلىمىز، دەپ جاۋاب بەردۇق. ئاندىن ئىبنى ئۆمەر مۇنداق دېدى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا بىر كىشى كېلىپ سەن ھازىر مەندىن سورىغان سوئالنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن سورىغان ئىدى، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ﴿**پەرۋەردىگارىڭلاردىن (ھەج مەۋسۇمىدە تىجارەت ۋە باشقا ئوقەت ئارقىلىق) رىزىق تەلەپ قىلساڭلار، سىلەرگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ**﴾ دېگەن ئايەتنى ئېلىپ چۈشكىچە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا جاۋاب بەرمىدى. (بۇ ئايەت چۈشكەندىن كېيىن) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ كىشىنى چاقىرىپ: «سىلەر ھەج قىلغۇچى ھېسابلىنىسىلەر» دەپ جاۋاب بەردى.

ئىبنى جەرىر، ئەبۇسالىھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ. مەن: ئى مۆمىنلەرنىڭ خەلىپىسى! سىلەر ھەج ۋاقتىدا تىجارەت قىلامتىڭلار؟ دەپ سورىدىم ئۆمەر: ئۇلارنىڭ كىرىمى پەقەت

ھەج مەۋسۇمىدە ئەمەسمىدى؟ دەپ جاۋاب بەردى (يەنى ئۇلار ھەج ۋاقتىدا تىجارەت قىلىش ئارقىلىق تۆرمۇشلىرىنى ياخشىلىۋالاتتى).

## ئەرەفاتتا تۇرۇش توغرىسىدا

**﴿ئەرەفاتتىن قايتقان چېغىڭلاردا مەشئەرى ھەرامدا (يەنى مۇزدەلىفەدە) اللە نى ياد ئېتىڭلار﴾**

ئەرەفات دېگەن ھەجدە تورىدىغان ئورۇندۇر. ئەرەفاتتا تۇرۇش ھەج پائالىيەتلىرىنىڭ ئاساسىدىندۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىمام ئەھمەد، ئەبۇداۋۇد، تىرمىز، نەسەئى ۋە ئىبنى ماجە قاتارلىقلار ئابدۇرراھمان ئىبنى يەئمەر دەيلىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈچ قېتىم: «ھەج دېگەن ئەرەفاتتا (تۇرۇش)، بىر كىشى ئەرەفاتتا ھېيت كۈنىنىڭ تېڭى ئېتىشتىن بۇرۇنقى ۋاقتتا ئەرەفاتتا تۇرسا، ئۇ كىشى ھەج قىلغان بولىدۇ. مىنادا تۇرىدىغان ۋاقىت ئۈچ كۈن بولۇپ، بىر كىشى ئىككى كۈن تۇرۇپ ئالدىراپ كىرىپ كەتسىمۇ ئۇنىڭغا ھېچقانداق گۇناھ يوق. بىر كىشى (قايتىپ كېتىشنى) كېچىكتۈرۈپ (ئۈچ كۈن تولۇق تۇرۇۋېتىپ قايتىپ كەتسە) ئۇنىڭغىمۇ ھېچ گۇناھ يوق» دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم. (ئەرەفاتتا) تۇرىدىغان ۋاقىت ئەرەفات كۈنى (يەنى زۇلھەججىنىڭ 9 ـ كۈنىنىڭ) قۇياش چۈشتىن قايرىلغاندىن باشلاپ ئەتىسى تاڭ يورۇغىچە بولىدۇ.

بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «بىر كىشى ئەرەفاتتا (تۇرۇش 10 ـ كۈنىنىڭ) تېڭى يورۇشتىن بۇرۇن ئەرەفاتتا تۇرالىغان بولسا، ئۇ كىشى (ھەج) قىلغان بولىدۇ». ئەگەر ئۇ كېچىسى تۇرغان بولسا، مەسىلەن 9 ـ كۈنىنىڭ ناماز شامدىن كېيىن تۇرغان بولسا ئۇنىڭغا مۇئەييەن بىر ۋاقىت تورۇش ۋاجىب بولمايدۇ. ئەمما 9 ـ كۈنى قۇياش ئېگىلگەندىن كېيىن كۈندۈز ۋاقتىدا تۇرغان بولسا ئۇنىڭغا كۈن كىرىپ كەتكىچىلىك تۇرۇش ۋاجىب بولىدۇ. چۈنكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆمرىنىڭ ئاخىرىدا قىلغان ھەجدە (ئەرەفاتتا) پېشىننى ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن كۈن كىرىپ كەتكىچە تۇرۇپ، «سىلەر مەندىن ئۆزەڭلارنىڭ ھەج ئىشلىرىنى بىلىۋېلىڭلار» دېدى.

ئۇرۋە ئىبنى مۇزرىس، ئىبنى ھارىسە ئىبنى لاملىتاينىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا مۇزدەلەفىگە، ئۇ نامازغا (ناماز بامدات بولۇشى مۇمكىن) چىقاي دەپ تورغاندا يېتىپ كېلىپ: ئى اللە تائالانىڭ پەيغەمبىرى! مەن تەييىئى دېگەن تاغدىن كەلدىم. سەپىرىمدە مىنگەن ئولۇغىمنىمۇ ھاردۇرىۋەتتىم، ئۆزەممۇ بەك ھېرىپ كەتتىم. اللە نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، يولدا بىرەر تاغنى ئۆچراتسىلا ئۇ تاغدا تۇرۇپ (كەلدىم)، مېنىڭ قىلغان ھەججىم ھەج بولامدۇ؟ دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بىزنىڭ بۇ نامىزىمىزغا (بامدات بولۇشى مۇمكىن) قاتناشقان ۋە بىز بۇ يەردىن قوزغۇلۇپ بولغۇچە بىز بىلەن بىللە تۇرغان، بۇنىڭدىن (يەنى مۇزدەلىفەگە كېلىشتىن) بۇرۇن ئەرەفاتتا كېچىسى بولسۇن ياكى كۈندۈزى بولسۇن تۇرغان كىشىنىڭ قىلغان ھەججى تولۇق بولىدى. ئۇ كىرىنى تازىلىسۇن(يەنى ئىھرامدىن چىققاندىن كېيىن چاچلىرىنى ۋە تىرناقلىرىنى ئالسۇن)» دەپ جاۋاب بەردى.

ئەرەفاتنىڭ ‹‹ئەرەفات›› دەپ ئاتالغانلىقى توغرىسىدا ئابدۇررازاق ئىبنى جۇرەيج ۋە ئىبنى مۇسەييىبتىن ئەلى ئىبنى ئەبۇتالىبنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: اللە تائالا جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامنى (ھەجنىڭ ئىشلىرىنى ئۆگىتىش ئۈچۈن) ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا ئەۋەتتى. جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ بىلەن بىللە ھەج قىلىپ ئەرەفاتقا كەلگەندە ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا (ئەرەفاتنى) تونىدىڭمۇ دېدى. (ئۇنداق دېيىشى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام) ئەرەفاتقا

بۇنىڭدىن بۇرۇن بىر قېتىم كەلگەن ئىدى. شۇڭا ئەرەفات (تونۇشلۇق ياكى تونۇشۇش) دەپ ئاتىلىپ قالدى. ئەرەفات مەشئەرىلھەرام[1]، مەشئەرىلئەقسا[2] ۋە ئىلال[3] دېگەن ئىسىملار بىلەنمۇ ئاتىلىدۇ. ئەرەفاتنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى تاغلار رەھمەت تېغى دەپمۇ ئاتىلىدۇ.

## ئەرەفات ۋە مۇزدەلىفەدىن قايتىشنىڭ ۋاقتى توغرىسىدا

ئىبنى هاتەم، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئىسلام دىنى كېلىشتىن بۇرۇن كىشىلەر ئەرەفاتتا تۇرغان ۋاقىتتىدا قۇياش خۇددى كىشىلەرنىڭ بېشىدىكى سەللىلىرىگە ئوخشاش تاغنىڭ چوققىلىرىغا كەلگەندە ئەرەفاتتىن قايتىپ چۈشەتتى. ئىسلام كەلگەندىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەرەفاتتىن قايتىپ چۈشۈشنى قۇياش كىرىپ كەتكىچىلىك ئارقىغا كېچىكتۈردى.

ئىبنى مەردۇيەنىڭ رىۋايىتىدە مۇنداق دېيىلدى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەرەفاتتىن چۈشۈشنى قۇياش كىرىپ كەتكىچە ئارقىغا كېچىكتۈردى. ئاندىن مۇزدەلىفەدە تۇردى. (ئۇ يەردە) بامدات نامىزىنى تۇن قاراڭغۇسىدا ئوقۇدى. (كېيىن) تاڭ ئوبدان سۈزۈلۈپ ھەممە نەرسىلەر ئېنىق كۆرۈنگىدەك بولغان، بامدات نامىزىنىڭ ئاخىرىقى ۋاقتى كەلگەندە (مۇزدەلىفە) دىن قايتتى.

ئىمام مۇسلىم، جابىر ئىبنى ئابدۇللاھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام) ئەرەفاتتا كۈن كىرىپ كېتىپ ئۇنىڭ كەينىدىن پەيدا بولىدىغان ئاقلىق ئازراق يوقالغىچە تۇردى، (ئاندىن) ئۇسامىنى تۆگىسىنىڭ ئارقىسىغا مىندۈرۈپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئەرەفاتتىن چۈشكەندە) قەسۋا دېگەن تۆگىنىڭ نوقتىسىنى تۆگىنىڭ بېشى دەسسەپ تۇرغان ئۈزەڭگىگە تېگىپ قالغۇدەك دەرىجىدە تارتىپ چۈشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئوڭ قولى بىلەن كىشىلەرگە ئىشارەت قىلىپ «ئى خالايىقلار ئاستا ـ ئاستا» دەيتتى. ئۇ مۇزدەلىفىگە كەلگۈچە ھەر ـ بىر دۆڭگە كەلسە دۆڭگە چىقىۋالغۇچە ئازراق قويۇپ بېرەتتى. (ئۇ مۇزدەلىفىگە كېلىپ) ئۇ يەردە ناماز شام بىلەن خۇپتەننى بىر ئەزان ۋە ئىككى تەكبىر بىلەن ئوقۇدى ۋە ئۇ ئىككى نامازنىڭ ئارىلىقىدا نەپلە ناماز ئوقۇمىدى. ئاندىن ئۇ تاڭ ئاتقۇچىلىك يېنچە ياتتى. تاڭ يورىغاندا بامدات نامىزىنى بىر ئەزان ۋە بىر تەكبىر بىلەن ئوقۇدى. ئاندىن يەنە قەسۋا دېگەن تۆگىسىگە مىنىپ (مۇزدەلىفەدىكى) بىر تاغقا كېلىپ قىبلە تەرەپكە قاراپ اللە تائالاغا دۇئا قىلىپ (اللە ھۇ ئەكبەر ۋە لا ئىلاھە ئىللەللاھ) دەپ (اللە تائالانى) زىكىر قىلدى. ئاندىن ئۇ (شۇ تاغدا) تاڭ خېلى ئاقارغۇچە تۇردى. ئاندى كۈن چىقىشتىن بۇرۇن ئۇ يەردىن قايتىپ چۈشتى.

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىمنىڭ ھەدىسىدە مۇنداق بايان قىلىندى، ئۇسامە ئىبنى زەيتتىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ (ئەرەفات ۋە مۇزدەلىفەدىن) قايتىپ چۈشكەندە قانداق ماڭىدىغانلىقى ھەققىدە سورالغان ئىدى، ئۇسامە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نورمال ماڭاتتى، ئەگەر (كىشىلەر) شالاڭ يەرنى تاپسا تېزراق ماڭاتتى دەپ، جاۋاب بەردى.

## مەشئەرىلھەرەم توغرىسىدا

[1] ئىبادەت قىلىش يولغا قويۇلغان، ھۆرمىتى تۆكۈلۈشى چەكلەنگەن جاي.
[2] ئىبادەت قىلىش يولغا قويۇلغان يىراقتىكى جاي.
[3] ئەرەفاتتىكى بىر تاغنىڭ نامى.

ئابدۇررازاق، سالىمدىن ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مۇزدەلىفىنىڭ ھەممىسى مەشئەرىلھەرەم ھېسابلىنىدۇ.

ھاشىم، ھەججاجدىن نافىئنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئىبنى ئۆمەردىن اللە تائالانىڭ ﴿**ئەرەفاتتىن قايتقان چېغىڭلاردا مەشئەرى ھەرامدا (يەنى مۇزدەلىفەدە) اللە نى ياد ئېتىڭلار**﴾ دېگەن ئايىتىدىكى مەشئەرىلھەرام توغرىسىدا سورىغاندا، ئىبنى ئۆمەر ئۇ (مۇزدەلىفىدىكى) تاغ ۋە ئۇنىڭ ئەتراپى، دەپ جاۋاب بەردى.

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما، سەئىد ئىبنى جۇبەير، ئىكرىمە، مۇجاھىد، سۇددى، رەبىئ ئىبنى ئەنەس، ھەسەن ۋە قەتادە قاتارلىقلار: مەشئەرىلھەرەم بولسا مۇزدەلىفىدىكى ئىككى تاغنىڭ ئارىلىقىدىكى بىر ئورۇن، دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندى.

ئىمام ئەھمەد، جۇبەير ئىبنى مەتئەمدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئەرەفاتنىڭ ھەممىسى تۇرىدىغان ئورۇن، سىلەر (ئەرەفاتتىكى) ”ئۇرۇنە“ دېگەن يەردىن يىراق بولۇڭلار (چۈنكى، ئۇ ئەرەفاتنىڭ تەۋەلىكىگە كىرمەيدۇ). مۇزدەلىفىنىڭ ھەممىسى تۇرىدىغان ئورۇن سىلەر (مۇزدەلىفەدىكى) مۇھەسسىر دېگەن ئورۇندىن يىراق بولۇڭلار، (چۈنكى، ئۇ مۇزدەلىفىنىڭ تەۋەلىكىگە كىرمەيدۇ). مەككىنىڭ يوللىرىنىڭ ھەممىسى مال بوغۇزلايدىغان يەر (يەنى مەككىنىڭ قايسى يېرىدە مال بوغۇزلىسا بولىدۇ)».

﴿**اللە سىلەرنى ھىدايەت قىلغانلىقى ئۈچۈن، ئۇنى ياد ئېتىڭلار**﴾ بۇ اللە تائالانىڭ بۇرۇن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا بىلدۈرگەندەك ھەجنىڭ پائالىيەتلىرىنى بايان قىلىپ ئۇنى بىلدۈرگەندىن ئىبارەت، ئۆزىنىڭ ئۇلارغا بەرگەن نېمىتىنى ئەسلىتىشتۇر. شۇڭا اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئىلگىرى سىلەر ھەقىقەتەن گۇمراھ ئىدىڭلار (يەنى اللە سىلەرنى ھىدايەت قىلىشتىن ئىلگىرى گۇمراھلار قاتارىدا ئىدىڭلار؟)**﴾.

* * * * * * *

ثُمَّ أَفِيضُواْ مِنۡ حَيۡثُ أَفَاضَ ٱلنَّاسُ وَٱسۡتَغۡفِرُواْ ٱللَّهَۚ إِنَّ ٱللَّهَ غَفُورٞ رَّحِيمٞ ﴿١٩٩﴾

***ئاندىن كېيىن، سىلەر (ئەرەفاتتىن) كىشىلەر قايتقان جاي بىلەن قايتىڭلار، اللە دىن مەغپىرەت تەلەپ قىلىڭلار. اللە ھەقىقەتەن ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر***﴿199﴾.

## ئىسلام دىنى كېلىشتىن بۇرۇن ئەرەفاتتا تۇرمىغان كىشىلەرنى ئەرەفاتقا چىقىشقا بۇيرۇش توغرىسىدا

اللە تائالا بۇ ئايەتتە ئەرەفاتتا تۇرغان كىشىنى (مۇزدەلىفەدىكى) بىر ئورۇندا اللە تائالانى زىكىر قىلىشى ئۈچۈن مۇزدەلىفەگە قايتىشقا ۋە ئۇنىڭ (ئەرەفاتتا) تۇرۇشى قۇرەيشتىن باشقا كىشىلەر قىلغاندەك، ئەرەفاتتا تۇرغان ھەممە كىشىلەر بىلەن بىللە بولۇشنى بۇيرۇدى. قۇرەيشلىكلەر بىز ھەرەملىك كىشىلەر دەپ، ھەرەمنىڭ دائىرىسىدىن چىقىپ كەتمەي ھەرەمنىڭ چېگرىسىنىڭ ئاخىرقى نوقتىسىغا بېرىپ تۇراتتى[1].

[1] بۇ يەردە دېيىلگەن چېگرا ھازىرقى سەئۇدى ئەرەبىستانىنىڭ چېگراسى بولماستىن بەلكى ھەرەم ئەتراپىدىكى مەھەللىنىڭ چېگراسى كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

بۇ ھەقتە ئىمام بۇخارى، ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: قۇرەيش ۋە ئۇلارنىڭ دىنىدىكىلەر مۇزدەلىفەدە تۇراتتى. چۈنكى، مۇزدەلىفە ھەرەمنىڭ تەۋەلىكى ھېسابلىناتتى. ئۇلار ئۇنى ھۇمسى دەپ ئاتايتتى. قۇرەيشتىن باشقا ئەرەبلەر ئەرەفاتتا تۇراتتى. ئىسلام كەلگەندىن كېيىن اللە تائالا پەيغەمبىرىنى ئەرەفاتقا كېلىپ تۇرۇش ۋە شۇيەردىن قايتىشقا بۇيرۇپ مۇنداق دەيدۇ ﴿**ئاندىن كېيىن، سىلەر (ئەرەفاتتىن) كىشىلەر قايتقان جاي بىلەن قايتىڭلار**﴾.

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما، مۇجاھىد، ئەتا، قەتادە، سۇددى ۋە باشقىلارمۇ يۇقىرىدىكى سۆزگە ئوخشاش دېيىشتى.

ئىمام ئەھمەد، جۇبەير ئىبنى مەتئەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مېنىڭ تۆگەم يوقاپ كەتكەن ئىدى. مەن ئۇنى ئىزدەش ئۈچۈن (ئەرەفاتقا) بارسام پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇ يەردە) تۇرغان ئىكەن. مەن ئەرەفات ھۇمسىدىن (يەنى مۇزدەلىفەدىن) ھېسابلىنامدىغانمىدۇ؟ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ يەردە نېمە ئۈچۈن تۇرىدىغاندۇ؟ دەپ ئويلاپ قالدىم (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەرەفاتتا تۇرۇشى مەدىنىگە ھىجرەت قىلىشتىن بۇرۇن بولۇشى مۇمكىن، پەيغەمبىرىمىزنى كۆرگەن كىشىمۇ شۇ چاغدا تېخى كاپىر ئىدى. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەرەفاتتا تۇرغانلىقىنى كۆرۈپ قۇرەيشلەرنىڭ ئەرەفاتتا تۇرماي مۇزدەلىفەدە تۇرىدىغان تۇرسا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ يەردە تۇرماي ئەجەب بۇ يەردە تۇرۇپ قېلىپتۇ دەپ، ھەيران قالغان دېيىشتى).

ئىمام بۇخارى، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بۇ يەردىكى قايتىش (ئەرەفاتتىن قايتىپ چۈشۈش بولماي) مۇزدەلىفەدىن (شەيتانغا) تاش ئېتىش ئۈچۈن مىناغا چۈشۈش دېگەنلىكتۇر.

## گۇناھلارنىڭ كەچۈرۈم بولۇشنى تىلەش ۋە شۇنىڭغا ئائىت بەزى دۇئالار توغرىسىدا

﴿**اللە دىن مەغپىرەت تەلەپ قىلىڭلار. اللە ھەققەتەن ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر**﴾ يەنى اللە تائالا كۆپىنچە ۋاقىتتا ئىبادەتلەرنى قىلىپ بولغاندىن كېيىن ئۆزىنى زىكىر قىلىشقا بۇيرۇيدۇ. شۇڭا ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نامازدىن كېيىن ئۈچ قېتىم اللە تائالادىن گۇناھىنىڭ كەچۈرۈم قىلىنىشىنى تىلەپ «ئەستەغفىرۇللاھ ئەلئەزىم» نى ئوقۇيتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نامازدىن كېيىن «سۇبھانەللاھ، ئەلھەمدۇلىللاھ، ئاللاھۇ ئەكبەر» نى 33 قېتىمدىن دېيىشكە بۇيرۇدى.

اللە تائالادىن گۇناھلارنىڭ كەچۈرۈلۈشنى تىلەيدىغان دۇئالار توغرىسىدا ئىبنى مەردەۋەيە، ئىمام بۇخارىنىڭ شادداد ئىبنى ئەۋستىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلغان ھەدىسىنى كەلتۈرىدۇ. (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ): «(اللە تائالادىن) گۇناھلارنىڭ كەچۈرۈم بولۇشنى تىلەيدىغان دۇئالارنىڭ ئەۋزىلى بەندىنىڭ بۇ دۇئانى ئوقۇشى: "ئى اللە سەن مېنىڭ پەرۋەردىگارىمسەن، سەندىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق، سەن مېنى ياراتتىڭ مەن سېنىڭ بەندەڭ، مەن كۈچۈمنىڭ يېتىشىچە ساڭا بەرگەن ئەھدەمدە ۋە ۋەدەمدە تۇرىمەن (بۇ اللە تائالا بىزنى ئاتىمىزنىڭ پۇشتىدىن چىقىرىپ ئۆزىگە ئىشىنىش ۋە ئەمەل ـ ئىبادەت قىلىشقا ئېلىشۋالغان ئەھدىدۇر). مەن سەندىن يامان قىلمىشلىرىمدىن پاناھ تىلەيمەن، سەن ماڭا كۆپ نېمەتلەرنى بەردىڭ، مەن گۇناھ

ئۆتكۈزۈپ قويدۇم، گۇناھلىرىمنى كەچۈرگىن، چۈنكى، گۇناھلارنى پەقەت سەنلا كەچۈرەلەيسەن"[1]. بىر كىشى بۇ دۇئانى كېچىسى ئوقۇسا ئاندىن شۇ كېچىدە ئۆلۈپ قالسا ئۇ كىشى جەننەتكە كىرىدۇ. ئۇنى بىر كىشى كۈندۈزى ئوقۇپ ئاندىن (شۇ كۈنى) ئۆلۈپ قالسا ئۇ كىشى جەننەتكە كىرىدۇ».

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرىدىن، ئەبۇبەكرىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، مەن : ئى الله تائالانىڭ پەيغەمبىرى! ماڭا نامىزىمدا ئوقۇيدىغان بىر دۇئانى ئۆگىتىپ قويغىن دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «"ئى الله! مەن ئۆزەمگە كۆپ زۇلۇم قىلدىم، گۇناھلارنى سەندىن باشقا كەچۈرۈم قىلغۇچى يوقتۇر. مېنى كەچۈرگىن، ماڭا رەھمى قىلغىن، چۈنكى، سەن كەچۈرگۈچى ۋە رەھىم قىلغۇچىدۇرسەن"[2] دېگىن» دېدى.

* * * * * * *

فَإِذَا قَضَيْتُم مَّنَٰسِكَكُمْ فَٱذْكُرُوا۟ ٱللَّهَ كَذِكْرِكُمْ ءَابَآءَكُمْ أَوْ أَشَدَّ ذِكْرًا ۗ فَمِنَ
ٱلنَّاسِ مَن يَقُولُ رَبَّنَآ ءَاتِنَا فِى ٱلدُّنْيَا وَمَا لَهُۥ فِى ٱلْءَاخِرَةِ مِنْ خَلَٰقٍ ﴿٢٠٠﴾ وَمِنْهُم مَّن يَقُولُ رَبَّنَآ ءَاتِنَا
فِى ٱلدُّنْيَا حَسَنَةً وَفِى ٱلْءَاخِرَةِ حَسَنَةً وَقِنَا عَذَابَ ٱلنَّارِ ﴿٢٠١﴾ أُو۟لَٰٓئِكَ لَهُمْ نَصِيبٌ مِّمَّا كَسَبُوا۟ ۚ وَٱللَّهُ
سَرِيعُ ٱلْحِسَابِ ﴿٢٠٢﴾

*سىلەر ھەجگە ئائىت ئىبادەتلەرنى ئادا قىلغاندىن كېيىن، الله نى بولسا ئاتا - بوۋاڭلارنى (پەخىرلىنىپ) ياد ئەتكەندەك ياكى ئۇنىڭدىنمۇ زىيادە ياد ئېتىڭلار، بەزى كىشىلەر: «ئى پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە (نېسىۋىمىزنى) بۇ دۇنيادىلا بەرگىن» دەيدۇ. ھالبۇكى، ئۇنىڭغا ئاخىرەتتە (ياخشىلىقتىن) ھېچ نېسىۋە يوقتۇر[200]. بەزى كىشىلەر: «پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە دۇنيادا ياخشىلىق ئاتا قىلغىن، ئاخىرەتتىمۇ ياخشىلىق ئاتا قىلغىن، بىزنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن» دەيدۇ[201]. ئەنە شۇلار ئۆزلىرى قىلغان ئەمەللىرىنىڭ مول مېۋىسىنى كۆرىدۇ. الله نىڭ ھېساب ئېلىشى تېزدۇر (يەنى شۇنچە كۆپ خالايىقتىن قىسقا ۋاقىت ئىچىدە ھېساب ئېلىپ بولىدۇ)[202].*

## كۆپ زىكىر قىلىش ۋە ھەج قىلىپ بولغاندىن كېيىن دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ ياخشىلىقىنى تىلەش توغرىسىدا

الله تائالا بۇ ئايەتتە ھەجنىڭ ئىشلىرىنى تۈگىتىپ بولغاندىن كېيىن كۆپ زىكىر قىلىشقا بۇيرىدى. ﴿**الله نى بولسا ئاتا - بوۋاڭلارنى (پەخىرلىنىپ) ياد ئەتكەندەك ياد ئېتىڭلار**﴾ بۇ ئايەت ھەققىدە سەئىد ئىبنى جۇبەير، ئىبنى ئاباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئىسلام كېلىشتىن ئىلگىرىكى كىشىلەر ھەجدە (ئەرەفاتتا) تۇرۇپ - ئاتىلىرىمىز تائام بېرەتتى، ئېغىرچىلىقنى ئۆزى كۆتۈرەتتى (يەنى خاتا ئادەم ئۆلتۈرۈپ قالغاندا تۆلەيدىغان) دىيەتنى

[1] ئاللهۇممە ئەنتە رەببى، لائىلاھە ئىللا ئەنتە خەلەقتەنى، ۋەئەنا ئەبدۇكە، ۋە ئەنا ئەلا ئەھدىكە ۋە ۋەئدىكە، مەستەتەئتۇ، ئەئۇزۇبىكە مىن شەررى ما سەنەئتۇ، ئەبۇئۇ لەكە، بىنىئمەتىكە ئەلەييە ،ۋەئەبۇئۇ بىزەنبى، فەغفىرلى فەئىننەھۇ لايەغفىرۇززۇنۇبە ئىللا ئەنتە.

[2] ئاللاھۇممە ئىننى زەلەمتۇ نەفسى زۇلمەن كەسىيرا، ۋەلا يەغفىرۇززۇنۇبە ئىللا ئەنتە، فەغفىرلى مەغفىرەتەن مىن ئىندىكە ۋەرھەمنى ئىننەكە ئەنتەلغەفۇرۇر رەھىم.

تۆلەيتتى، دەپ ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئاتىلىرى قىلغان ئىشلاردىن باشقىنى زىكىر قىلمايتتى. ئاندىن اللّٰه پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيهىسسالامغا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: ﴿**اللّٰه نى بولسا ئاتا ـ بوۋاڭلارنى (پەخىرلىنىپ) ياد ئەتكەندەك ياكى ئۇنىڭدىنمۇ زىيادە ياد ئېتىڭلار**﴾ يەنى بۇنىڭدىن بولغان مەقسەت اللّٰه تائالانى كۆپ زىكرى قىلىشقا رىغبەتلەندۈرۈشتۇر.

ئاندىن اللّٰه تائالا ئۆزىگە كۆپ زىكىر قىلىشنى ئېيتىپ بولغاندىن كېيىن بەندىلەرنى ئۆزىگە دۇئا قىلىشقا رىغبەتلەندۈردى. چۈنكى، بۇ ۋاقىتتا دۇئا ئىجابەت بولۇپ قېلىشى مۇمكىن. ئۆزىنىڭ ئاخىرەتلىكىدىن يۈز ئۆرۈپ دۇنيالىقنى تىلىگەن كىشىنى ئەيىبلەپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**بەزى كىشىلەر: «ئى پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە (نېسىۋىمىزنى) بۇ دۇنيادىلا بەرگىن» دەيدۇ. ھالبۇكى، ئۇنىڭغا ئاخىرەتتە (ياخشىلىقتىن) ھېچ نېسىۋە يوقتۇر**﴾ بۇ يەردىكى ئەيىبلەش شۇ خىلدىكى كىشىلەرگە ئوخشىشىپ قېلىشنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

سەئىد ئىبنى جۇبەير، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: سەھرالىقلاردىن بىر تۈركۈم كىشىلەر ئەرەفاتقا كېلىپ: ئى اللّٰه (بۇ يىلنى) يامغۇر كۆپ ياغىدىغان، مولچىلىق ۋە چىرايلىق (بالا) تۇغۇلىدىغان يىل قىلىپ بەرگىن! دېگەندەك تىلەكلەرنى تىلەپ ئاخىرەتنىڭ ئىشلىرىدىن بىرنىمۇ تىلىمىدى.

اللّٰه تائالا ئۇلار ھەققىدە بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى. ﴿**بەزى كىشىلەر: «ئى پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە (نېسىۋىمىزنى) بۇ دۇنيادىلا بەرگىن» دەيدۇ. ھالبۇكى، ئۇنىڭغا ئاخىرەتتە (ياخشىلىقتىن) ھېچ نېسىۋە يوقتۇر**﴾ ئۇلارنىڭ كەينىدىن مۆمىنلەر كېلىپ مۇنداق دەيتتى: ﴿**بەزى كىشىلەر: «پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە دۇنيادا ياخشىلىق ئاتا قىلغىن، ئاخىرەتتىمۇ ياخشىلىق ئاتا قىلغىن، بىزنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن» دەيدۇ**﴾.

ئاندىن اللّٰه تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى. ﴿**ئەنە شۇلار ئۆزلىرى قىلغان ئەمەللىرىنىڭ مول مېۋىسىنى كۆرىدۇ. اللّٰه نىڭ ھېساب ئېلىشى تېزدۇر (يەنى شۇنچە كۆپ خالايىقتىن قىسقا ۋاقىت ئىچىدە ھېساب ئېلىپ بولىدۇ)**﴾ اللّٰه تائالا دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىكنى تىلىگەن كىشىنى ماختاپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**بەزى كىشىلەر: «پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە دۇنيادا ياخشىلىق ئاتا قىلغىن، ئاخىرەتتىمۇ ياخشىلىق ئاتا قىلغىن، بىزنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن»[1] دەيدۇ**﴾ بۇ دۇئا دۇنيانىڭ ئىچىدىكى ھەممە ياخشىلىقنى كۆزلىگەن ۋە ھەممە يامانلىقتىن پاناھ تىلىگەن دۇئادۇر. چۈنكى، دۇنيادىكى ياخشىلىق دېگەن تېنى ساغلام بولۇش، چوڭ كاتتا ئۆيى بولۇش، ياخشى ئايالى بولۇش، كۆپ مال ـ مۈلكى، پايدىلىق بىلىمى، ياخشى ئەمەلى راھەت قاتناش قورالى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا نەرسىلەرنىڭ ئەڭ ياخشىسىنىڭ بولۇشىنى تىلەشتىن ئىبارەت دۇنيادا ئېرىشىشكە قىزىقىدىغان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

ئەمما ئاخىرەتتىكى ياخشىلىقنىڭ ئەڭ ئالىيسى جەننەتكە كىرىش، ئۇنىڭدىن قالسا قىيامەت مەيدانىدىكى ئەڭ چوڭ قورقۇنچتىن خاتىرجەم بولۇش، ھېسابى ئاسان بولۇش ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ئاخىرەتنىڭ بارلىق ياخشى ئىشلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئەمما دوزاختىن قۇتۇلۇش دېگەندە ھارام ۋە گۇناھ ئىشلارنى قىلىشتىن ساقلىنىش ۋە ئۇنى قىلماسلىق ئارقىلىق دۇنيادا دوزاختىن قۇتۇلۇشنىڭ سەۋەبلىرىنى قىلىشنى تەلەپ قىلىدۇ.

---

[1] رەببەنا ئاتىنا فىددۇنيا ھەسەنەتەن ۋەفىلئاخىرەتى ھەسەنەتەن ۋەقىنا ئازابەننار.

قاسىم ئىبنى ئابدۇراھمان مۇنداق دەيدۇ: بىر كىشىگە شۈكرى قىلىدىغان دىل، زىكىر قىلىدىغان تىل ۋە سەۋرى قىلىدىغان تەن بېرىلسە، شەكسىز ئۇ كىشى دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ ياخشىلىقى بېرىلگەن ۋە دوزاخنىڭ ئازابىدىن ساقلانغان بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ھەدىستە بۇ دۇئانى قىلىشقا رىغبەتلەندۈرگەندۇر. ئىمام بۇخارى ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئىبنى مالىكنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە دۇنيادا ياخشىلىق ئاتا قىلغىن، ئاخىرەتتىمۇ ياخشىلىق ئاتا قىلغىن، بىزنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن» دەيتتى.

ئىمام ئەھمەد، ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (كېسەلنىڭ سەۋەبى بىلەن ئورۇقلاپ) باشقىچە بولۇپ قالغان مۇسۇلمانلارنىڭ ئىچىدىن بىر كىشىنىڭ كېسىلىنى يوقلاپ ئۇنىڭغا: «سەن اللە تائالاغا قانداق دۇئا قىلاتتىڭ؟» دېدى. ياكى: «سەن (اللە تائالادىن) بىرەر نەرسىنى سورامتىڭ؟» دېگەن ئىدى. ئۇ كىشى: ھەئە، مەن (اللە تائالادىن) ئى اللە! مېنى ئاخىرەتتە ئازابلىماقچى بولغان ئازابىڭ بىلەن مۇشۇ دۇنيادا ئازابلىساڭ دەپ سورايتتىم، دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سۇبھانەللاھ! سەن ئازابقا چىدىيالمايسەن، ياكى سەن ئۇنى كۆتۈرەلمەيسەن: ”پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە دۇنيادا ياخشىلىق ئاتا قىلغىن، ئاخىرەتتىمۇ ياخشىلىق ئاتا قىلغىن، بىزنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن» دېگەن بۇ دۇئانى ئوقۇمىدىڭمۇ؟“ دېگەن ئىدى. ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ اللە غا دۇئا قىلىشى بىلەن ئۇ كىشىنىڭ كېسىلى ساقايدى.

ھاكىم سەئىد ئىبنى جۇبەيرنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىر كىشى ئىبنى ئاbbاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ قېشىغا كېلىپ مەن ھەرەمگە بارىدىغان بىر تۈركۈم كىشىلەردىن ھەق ئېلىپ خىزمىتىنى قىلماقچى بولدۇم، ئۇلارنىڭ مېنى ھەج قىلىشىمغا رۇخسەت قىلىش شەرتى بىلەن مەن ئۇلار بىلەن كېلىشكەن باھادىن ئازراق چۈشۈپ بېرىپ ھەج قىلدىم. بۇ ھەججىم دۇرۇس بولامدۇ؟ دەپ سورىدىم. ئىبنى ئابباس: سەن اللە تائالانىڭ: **﴿ئەنە شۇلار ئۆزلىرى قىلغان ئەمەللىرىنىڭ مول مېۋىسىنى كۆرىدۇ. اللە نىڭ ھېساب ئېلىشى تېزدۇر (يەنى شۇنچە كۆپ خالايىقتىن قىسقا ۋاقىت ئىچىدە ھېساب ئېلىپ بولىدۇ)﴾** دېگەن ئايىتىدە بايان قىلىنغان كىشىلەردىن ئىكەنسەن دەپ جاۋاب بەردى.

* * * * * * *

﴿ وَٱذۡكُرُواْ ٱللَّهَ فِيٓ أَيَّامٖ مَّعۡدُودَٰتٖۚ فَمَن تَعَجَّلَ فِي يَوۡمَيۡنِ فَلَآ إِثۡمَ عَلَيۡهِ وَمَن تَأَخَّرَ فَلَآ إِثۡمَ عَلَيۡهِۖ لِمَنِ ٱتَّقَىٰۗ وَٱتَّقُواْ ٱللَّهَ وَٱعۡلَمُوٓاْ أَنَّكُمۡ إِلَيۡهِ تُحۡشَرُونَ ٢٠٣ ﴾

***ساناقلىق كۈنلەردە (يەنى تەشرىق كۈنلىرىدە) اللە نى ياد ئېتىڭلار (يەنى نامازلىرىڭلارنىڭ ئاخىرىدا تەكبىر ئېيتىڭلار)، (مىنادىن) ئالدىراپ ئىككى كۈندە قايتقان ئادەمگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ، تەخىر قىلىپ قايتقان ئادەمگىمۇ ھېچ گۇناھ بولمايدۇ. (يۇقىرىقى ئەھكاملار) تەقۋادارلىق قىلىپ (ھەجنى تولۇق ئادا قىلماقچى بولغان ئادەم ئۈچۈندۇر. اللە دىن قورقۇڭلار؛ بىلىڭلاركى، سىلەر ھېساب ئۈچۈن اللە نىڭ دەرگاھىغا يىغىلىسىلەر﴿203﴾.***

هېيت كۈنلىرىدە اللە تائالانى زىكىر قىلىش توغرىسىدا

﴿ساناقلىق كۈنلەردە (يەنى تەشرىق كۈنلىرىدە) الله نى ياد ئېتىڭلار (يەنى نامازلىرىڭلارنىڭ ئاخىرىدا تەكبىر ئېيتىڭلار)﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىكرىمە مۇنداق دەيدۇ. (بۇ ئايەتتىكى زىكرى قىلىشتىن) ھېيت كۈنلىرى پەرز نامازلاردىن كېيىن الله ئەكبەر، الله ئەكبەر، الله ئەكبەر دەپ تەكبىر ئېيتىش كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

ئىمام ئەھمەد، ئۇقبە ئىبنى ئامىردىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئەرەفات كۈنى ھېيتنىڭ بىرىنچى ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى ئۈچ كۈن مۇسۇلمانلارنىڭ بايرىمى، بۇ يەپ ـ ئىچىدىغان كۈنلەردۇر».

ئىمام ئەھمەد، نەبىشە ھەزەلىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ. «ھېيت كۈنلىرى يەپ ـ ئىچىدىغان ۋە الله تائالانى زىكرى قىلىدىغان كۈنلەردۇر». ئىبنى جەرىر، ئەبۇھۇرەيرەنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، ئابدۇللاھ ئىبنى ھۇزەيفەنى مىنادا ئايلىنىپ يۈرۈپ «بۇ كۈنلەردە (يەنى ھېيت كۈنلىرىدە) روزا تۇتماڭلار! چۈنكى، بۇ يەپ ئىچىدىغان ۋە الله تائالانى زىكرى قىلىدىغان كۈنلەردۇر» دەپ جاكارلىغىلى ئەۋەتتى[1].

## ھېيت كۈنلىرى توغرىسىدا

مۇقسىم، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ھېيت كۈنلىرى تۆت كۈندۇر. مال بوغۇزلايدىغان (بىرىنچى) كۈنى ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى ئۈچ كۈن.

ئىبنى ئۆمەر، ئىبنى زۇبەير، ئەبۇمۇسا، ئەتا، مۇجاھىد، ئىكرىمە، سەئىد ئىبنى جۇبەير، ئەبۇمالىك، ئىبراھىم نەخەئىي، يەھيا ئىبنى ئەبۇكەسىر، ھەسەن، قەتادە، سۇددى، زۆھرى، رەبىيئ ئىبنى ئەنەس ۋە باشقىلار ھېيت كۈنلىرى توغرىسىدا ئىبنى ئابباس دېگەندەك بايان قىلدى. ھېيت كۈنلىرىنىڭ تۆت كۈن بولىدىغانلىقى توغرىسىدا الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿(مىنادىن) ئالدىراپ ئىككى كۈندە قايتقان ئادەمگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ، تەخىر قىلىپ قايتقان ئادەمگىمۇ ھېچ گۇناھ بولمايدۇ﴾ يەنى بۇ ئايەت مال بوغۇزلايدىغان (بىرىنچى) كۈننىڭ ئارقىسىدىن يەنە ئۈچ كۈن بارلىقىنى بىلدۈرىدۇ.

الله تائالا ھەجدىكى كىشىلەرنىڭ، ھەج پائالىيەتلىرىدە بىللە بولغاندىن كېيىن، ئۇلارنىڭ ھەر قايسىسى ھەر شەھەرلەرگە ۋە ئەتراپلارغا تاراپ كەتكەنلىكىنى بايان قىلىپ ئاخىرىدا مۇنداق دېدى. ﴿(يۇقىرىقى ئەھكاملار) تەقۋادارلىق قىلىپ (ھەجنى تولۇق ئادا قىلماقچى بولغان ئادەم ئۈچۈندۇر. الله دىن قورقۇڭلار؛ بىلىڭلاركى، سىلەر ھېساب ئۈچۈن الله نىڭ دەرگاھىغا يىغىلىسىلەر﴾ بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿الله سىلەرنى زېمىندا (نەسىللەندۈرۈش يولى بىلەن) ياراتتى، (ھېساب بېرىش ئۈچۈن) ئۇنىڭ دەرگاھىغا يىغىلىسىلەر﴾[2].

* * * * * * *

[1] بۇ كۈنلەردىكى زىكرى قىلىش بولسا، قۇربان ھېيت كۈنىدىكى بەش ۋاقىت نامازدىن كېيىن، ھەجدىكى كىشىلەرنىڭ شەيتانغا تاش ئاتقان ۋاقىتىدىكى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ۋاقىتلاردىكى تەكبىر ۋە زىكرلاردۇر.

[2] سۈرە مۇئمىنۇن 79 ـ ئايەت.

وَمِنَ ٱلنَّاسِ مَن يُعۡجِبُكَ قَوۡلُهُۥ فِي ٱلۡحَيَوٰةِ ٱلدُّنۡيَا وَيُشۡهِدُ ٱللَّهَ عَلَىٰ مَا فِي قَلۡبِهِۦ وَهُوَ أَلَدُّ
ٱلۡخِصَامِ ﴿٢٠٤﴾ وَإِذَا تَوَلَّىٰ سَعَىٰ فِي ٱلۡأَرۡضِ لِيُفۡسِدَ فِيهَا وَيُهۡلِكَ ٱلۡحَرۡثَ وَٱلنَّسۡلَۚ وَٱللَّهُ لَا يُحِبُّ
ٱلۡفَسَادَ ﴿٢٠٥﴾ وَإِذَا قِيلَ لَهُ ٱتَّقِ ٱللَّهَ أَخَذَتۡهُ ٱلۡعِزَّةُ بِٱلۡإِثۡمِۚ فَحَسۡبُهُۥ جَهَنَّمُۖ وَلَبِئۡسَ ٱلۡمِهَادُ ﴿٢٠٦﴾ وَمِنَ
ٱلنَّاسِ مَن يَشۡرِي نَفۡسَهُ ٱبۡتِغَآءَ مَرۡضَاتِ ٱللَّهِۚ وَٱللَّهُ رَءُوفُۢ بِٱلۡعِبَادِ ﴿٢٠٧﴾

***(ئى مۇھەممەد!) كىشىلەر ئارىسىدا شۇنداق ئادەم باركى، ئۇنىڭ دۇنيا تىرىكچىلىكى توغرىسىدىكى سۆزى سېنى قىزىقتۇرىدۇ (لېكىن ئۇ يالغانچى مۇناپىقتۇر)، ئۇ دىلىدىكى نەرسىگە (يەنى دىلى باشقا تىلى باشقا ئەمەسلىكىگە) اللە نى گۇۋاھ قىلىدۇ. ھالبۇكى، ئۇ (ساڭا ۋە ساڭا ئەگەشكۈچىلەرگە) ئەشەددىي دۈشمەندۇر (كۆرۈنۈشتە ئۇششىرىن سۆزى ئارقىلىق دىندار قىياپەتكە كىرىۋالىدۇ)[204]. ئۇ (ھۇزۇرۇڭدىن) قايتقاندىن كېيىن، زېمىندا بۇزۇقچىلىق قىلىش ئۈچۈن ۋە زىرائەتلەرنى، ھايۋاناتلارنى ھالاك قىلىش ئۈچۈن تىرىشىدۇ (ئۇنىڭ بۇزغۇنچىلىقى ئەمەلدە ئىنسانلارنى ھالاك قىلىش ئۈچۈندۇر، چۈنكى، زىرائەتلەرسىز ۋە ھايۋاناتلارسىز ئىنسانلارنىڭ ياشىيالىشى مۇمكىن ئەمەس). اللە بۇزۇقچىلىقنى ياقتۇرمايدۇ[205]. ئۇنىڭغا (ۋەز نەسىھەت قىلىنىپ يامان سۆز ـ ھەرىكەتلىرىڭدىن قايتىپ) اللە دىن قورققىن دېيىلسە، غۇرۇرى ئۇنىڭغا گۇناھ يۈكلەيدۇ (يەنى ھەقتىن تەكەببۇرلۇق بىلەن باش تارتىپ، پىتنە ـ پاساتتا تېخىمۇ ئەزۋەيلەيدۇ)، ئۇنىڭغا جەھەننەم يېتەرلىكتۇر، جەھەننەم ناھايىتى يامان جايدۇر[206]. بەزى كىشىلەر باركى، ئۇلار اللە نىڭ رەزاسى ئۈچۈن جېنىنى پىدا قىلىدۇ (قىلغان ئەمەلى بىلەن پەقەت اللە نىڭ رازىلىقىنىلا تىلەيدۇ). اللە بەندىلىرىگە تولىمۇ مەرھەمەتلىكتۇر[207].***

## مۇناپىقلارنىڭ ئەھۋالى توغرىسىدا

سۇددى مۇنداق دەيدۇ: بۇ ئايەت ئەخنەس ئىبنى شۇرەيق سەقەفى ھەققىدە چۈشتى. ئۇ كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ ئىسلامنى تىلىنىڭ ئۇچىدىلا ئاشكارا قىلىپ، دىلىدا بولسا ئۆزىنىڭ مۇناپىقلىقىنى ساقلاپ قالدى.

ئىبنى ئابباس مۇنداق دەيدۇ: بۇ ئايەت خۇبەيب ۋە ئۇنىڭ بىلەن بىللە رەجىئ دېگەن يەردە ئۆلتۈرۈلگەن ھەمراھلىرىغا تىل تەككۈزگەن ۋە ئۇلارنى ئەيىبلىگەن بىر تۈركۈم مۇناپىقلار توغرىسىدا چۈشتى. ئاندىن اللە تائالا مۇناپىقلارنى سۆكۈپ يۇقىرىدىكى ئايەتنى، خۇبەيب ۋە ئۇنىڭ ھەمراھلىرىنى ماختاپ تۆۋەندىكى بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى. ﴿**بەزى كىشىلەر باركى، ئۇلار اللە نىڭ رەزاسى ئۈچۈن جېنىنى پىدا قىلىدۇ (قىلغان ئەمەلى بىلەن پەقەت اللە نىڭ رازىلىقىنىلا تىلەيدۇ)**﴾ بۇ ئايەتلەر ھەممە مۇناپىقلار ۋە ھەممە مۆمىن كىشىلەر ئۈچۈن چۈشكەن دېگەن بايانلارمۇ بار. بۇنداق دېگەنلەر قەتادە، مۇجاھىد ۋە رەبىيئ ئىبنى ئەنەس قاتارلىقلاردۇر.

ئىبنى جەرىر قۇرەزىدىن نەۋفىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: نەۋفى تەۋرات ۋە ئىنجىللارنى ئوقۇيدىغان كىشى ئىدى. ئۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن اللە تائالانىڭ كىتابىدىكى (بۇ كىتاب تەۋرات ياكى ئىنجىل بولۇشى مۇمكىن) بۇ ئۈممەتنىڭ ئىچىدىن بىر تۈركۈم كىشىلەرنىڭ يەنى

(ئۇلارنىڭ) دۇنيالىق ئۈچۈن تىللىرى ھەسەلدىن تاتلىق، دىللىرى زەھەردىن ئاچچىق، ئۇلارنىڭ كىيىملىرى قوينىڭ تېرىلىرىدىن، دىللىرى تۆلكىنىڭ دىلىدىندۇر. (ئۇلار توغرىسىدا) الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «(ئۇلار گۇناھلار بىلەن) ماڭا قوپاللىق ۋە چوڭقۇق قىلىدۇ. مەن ئۇلارنىڭ ئىچىدە ئېغىر ـ بېسىق كىشىنىمۇ گاڭگىرىتىپ قويىدىغان بىر پىتنىنى ئۇلارغا ئەۋەتىشنى قەسەم قىلدىم» دېگەنلىكىنى ئوقۇدۇم.

قۇرەزى، مەن، ئۇ كىشىلەرنىڭ سۈپەتلىرىنى ئوبدان ئويلاپ باقسام قۇرئاندا مۇناپىقلار دەپ قارىلىدىغان كىشىلەر ئىكەن. ئۇلارنىڭ سۈپەتلىرىنى الله تائالانىڭ ﴿(ئى مۇھەممەد!) كىشىلەر ئارىسىدا شۇنداق ئادەم باركى، ئۇنىڭ دۇنيا تىرىكچىلىكى توغرىسىدىكى سۆزى سېنى قىزىقتۇرىدۇ (لېكىن ئۇ يالغانچى مۇناپىقتۇر)، ئۇدىلىدىكى نەرسىگە (يەنى دىلى باشقا تىلى باشقا ئەمەسلىكىگە) الله نى گۇۋاھ قىلىدۇ﴾ دېگەن ئايىتىدە ئۇچراتتىم دەيدۇ. قۇرەزىنىڭ بۇ سۆزى توغرا ۋە مۇۋاپىق سۆزدۇر.

﴿ئۇ دىلىدىكى نەرسىگە (يەنى دىلى باشقا تىلى باشقا ئەمەسلىكىگە) الله نى گۇۋاھ قىلىدۇ﴾يەنى ئۇ مۇناپىق ئىسلامنى ئىنسانلارغا ئاشكارا قىلىدۇ. قەلبىدىكى كۇپۇرلۇق ۋە مۇناپىقلىقنى الله تائالاغا ئاشكارا قىلىدۇ. بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇلار (خىيانەتلىرىنى) ئىنسانلاردىن (خىجىل بولۇپ)يوشۇرىدۇ، الله دىن (خىجىل بولۇپ) يوشۇرمايدۇ﴾[1] يۇقىرىدىكى ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە: ئۇ مۇناپىق ئىنسانلارغا ئىسلامنى ئاشكارىلىغان ۋاقتىدا قەسەم ئىچىپ قەلبى بىلەن تىلىنىڭ بىردەك ئىكەنلىكىگە الله تائالانى گۇۋاھچى قىلىدۇ دېگەن كۆز قاراشمۇ بار. بۇ توغرا دەپ قارالغان كۆز قاراشتۇر. ئىبنى جەرىرمۇ بۇنى قوللىغان.

﴿ئۇ (ساڭا ۋە ساڭا ئەگەشكۈچىلەرگە) ئەشەددىي دۈشمەندۇر (كۆرۈنۈشتە ئۇشبۇ سۆزى ئارقىلىق دىندار قىياپەتكە كىرىۋالىدۇ)﴾ يەنى مۇناپىقلار دەۋالاشقاندا يالغان ئېيتىدۇ، ھەققەتنى بۇرمىلايدۇ ۋە ئېغىزىنى بۇزىدۇ. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «مۇناپىقنىڭ ئالامىتى ئۈچتۇر، سۆزلىسە يالغان سۆزلەيدۇ، ۋەدە قىلسا ۋەدىنى بۇزىدۇ. دەۋالاشسا (ئېغىزىنى) بۇزىدۇ».

ئىمام بۇخارى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «شەكسىز الله تائالا ئەڭ يامان كۆرىدىغان كىشى قاتتىق دۈشمەنلىشىدىغان كىشىدۇر».

﴿ئۇ (ھۇزۇرۇڭدىن) قايتقاندىن كېيىن، زېمىندا بۇزۇقچىلىق قىلىش ئۈچۈن ۋە زىرائەتلەرنى، ھايۋاناتلارنى ھالاك قىلىش ئۈچۈن تىرىشىدۇ (ئۇنىڭ بۇزغۇنچىلىقى ئەمەلدە ئىنسانلارنى ھالاك قىلىش ئۈچۈندۇر، چۈنكى، زىرائەتلەرسىز ۋە ھايۋاناتلارسىز ئىنسانلارنىڭ ياشىيالىشى مۇمكىن ئەمەس). الله بۇزۇقچىلىقنى ياقتۇرمايدۇ﴾ يەنى مۇناپىقنىڭ سۆزى ۋە قىلىقى سەتتۇر. يۇقىرىدىكى ئايەتتە بايان قىلىنغىنى مۇناپىقنىڭ سۆزىدۇر. بۇ ئايەتتىكى ئۇنىڭ قىلىقىدۇر، سۆزى يالغاندۇر، ئەقىدىسى بۇزۇقتۇر، قىلىقلىرى سەتتۇر، بۇ مۇناپىقنىڭ يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلىشتىن، زىرائەت ۋە مېۋىلەرنى بۇزۇشتىن ۋە ھايۋانلارنىڭ نەسلىنى قۇرۇتۇۋېتىشتىن باشقا مەقسىتى يوقتۇر.

---

[1] سۈرە نىسا 108 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

مۇجاھىد مۇنداق دەيدۇ: زېمىنىدا بۇزغۇنچىلىق قىلسا، الله تائالا يامغۇرنى ياغدۇرمايدۇ، شۇنىڭ بىلەن زىرائەت، مېۋىلەر ۋە ھايۋانلارنىڭ نەسلى قۇرۇپ كېتىدۇ. ﴿الله **بۇزۇقچىلىقنى ياقتۇرمايدۇ**﴾ يەنى الله تائالا بۇ سۈپەتلىك (مۇناپىقلىقنىڭ سۈپىتى تېپىلىپ قالغان) كىشىنى ياخشى كۆرمەيدۇ.

## مۇناپىقنىڭ نەسىھەتنى قوبۇل قىلمايدىغانلىقى توغرىسىدا

**﴿ئۇنىڭغا (ۋەز ـ نەسىھەت قىلىنىپ يامان سۆز ـ ھەرىكەتلىرىڭدىن قايتىپ) الله دىن قورققىن دېيىلسە، غۇرۇرى ئۇنىڭغا گۇناھ يۈكلەيدۇ (يەنى ھەقتىن تەكەببۇرلۇق بىلەن باش تارتىپ، پىتنە ـ پاساتتا تېخىمۇ ئەزۋەيلەيدۇ)﴾** مۇناپىقلارغا نەسىھەت قىلىنىپ ئۇنىڭغا الله تائالادىن قورققىن، سەن (يامان) سۆز ۋە قىلىقلىرىڭدىن يېنىپ ھەقىقەتكە قايتقىن دېيىلسە، ئۇ ئۇنىمىدى. ۋۇجۇدىنى گۇناھ چىرمىۋالغانلىقتىن، ئۇ تەكەببۇرلۇق قىلدى ۋە ئاچچىقلاندى.

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿كاپىرلارغا بىزنىڭ روشەن ئايەتلىرىمىز ئوقۇپ بېرىلسە، ئۇلارنىڭ چىرايلىرىدا (قوشۇمىسى تۈرۈلگەنلىكتىن) ئىنكار قىلغانلىقىنى كۆرىسەن، ئۇلارنىڭ بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزنى ئوقۇپ بەرگۈچىلەرگە ھۇجۇم قىلغىلى تاس قىلغانلىقىنى كۆرىسەن، ئېيتقىنكى، «سىلەرگە مەن بۇنىڭدىنمۇ يامانراقىنى ئېيتىپ بېرەيمۇ؟ ئۇ دوزاختۇر. الله ئۇنى كاپىرلارغا ۋەدە قىلدى، ئۇلار قايتىپ بارىدىغان جاي نېمىدېگەن يامان!»﴾[1] شۇڭا الله تائالا بۇ ئايەتتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئۇنىڭغا جەھەننەم يېتەرلىكتۇر، جەھەننەم ناھايىتى يامان جايدۇر**﴾ يەنى جەھەننەم ئۇنى جازالاشقا يېتەرلىكتۇر.

## الله تائالانىڭ رازىلىقىنى ھەممىدىن ئارتۇق بىلىش ھەقىقىي مۆمىننىڭ سۈپىتىدىن ئىكەنلىكى توغرىسىدا

الله تائالا مۇناپىقلارنىڭ يامان سۈپەتلىرىدىن خەۋەر بېرىپ بولغاندىن كېيىن بۇ يەردە (بۇ يەردە) مۆمىنلەرنىڭ ياخشى سۈپەتلىرىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**بەزى كىشىلەر باركى، ئۇلار الله نىڭ رەزاسى ئۈچۈن جېنىنى پىدا قىلىدۇ (قىلغان ئەمەلى بىلەن پەقەت الله نىڭ رازىلىقىنى تىلەيدۇ). الله بەندىلىرىگە تولىمۇ مەرھەمەتلىكتۇر**﴾.

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما، ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، سەئىد ئىبنى مۇسەييەب، ئەبۇئوسمان نەھدى، ئىكرىمە ۋە بىر تۈركۈم كىشىلەر مۇنداق دەيدۇ: (بۇ ئايەت) سۇھەيب ئىبنى سىنان رۇمىي دېگەن كىشى توغرىسىدا چۈشتى، بۇ ئايەتنىڭ ئۇ توغرىلىق چۈشۈشى شۇنىڭ ئۈچۈنكى، ئۇ مەككىدە ئىسلامغا كىرىپ (مەدىنىگە) ھىجرەت قىلماقچى بولغاندا، قۇرەيشنىڭ كاپىرلىرى ئۇنىڭ مال ـ مۈلكلىرى بىلەن ھىجرەت قىلىشىنى توسۇپ ئەگەر بىزگە تاشلاپ بېرىپ ھىجرەت قىلىشنى خالىسا شۇنداق قىلسۇن، دېدى. ئاندىن سۇھەيب ئىبنى سىنان مال ـ مۈلكىنى ئۇلارغا بېرىپ قۇتۇلدى. ئاندىن الله تائالا ئۇ توغرىسىدا يۇقىرىقى ئايەتنى چۈشۈردى. ئۇنىڭغا ئۆمەر ئىبنى خەتتاب ۋە بىر تۈركۈم كىشىلەر ھەررەنىڭ بىر تەرىپىدە ئۇچراپ ئۇنىڭغا تىجارىتىنىڭ پايدا قىلدى. (يەنى كاپىرلارنىڭ ئۇ مال ـ مۈلۈكنى بىزگە بەرسە ھىجرەت قىلالايدۇ. بولمىسا ھىجرەت قىلمايدۇ. دېگەن

---

[1] سۈرە ھەج 72 ـ ئايەت.

شەرتىگە قوشۇلۇپ ھىجرەتنى تاللاپ مال ـ مۈلۈكنى ئۇلارغا بەرگەنلىكىڭ ساڭا دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ پايدىسىنى ئېلىپ كەلدى) دېدى. ئۇ: الله سىلەرنىمۇ تىجارەتلەردا زىيانغا ئۇچراتمىسۇن دەپ، ئۇلارنىڭ تىجارىتىڭ پايدىلىق بولدى، دېگەنلىكىنىڭ سەۋەبىنى سوردى ئۆمەر ئۇنىڭغا الله تائالانىڭ بۇ ئايەتنى ئۇنىڭ ھەققىدە چۈشۈرگەنلىكىنى ئېيتىپ بەردى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇنىڭغا: «ئى سۇھەيب! تىجارىتىڭ پايدىلىق بولدى» دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندى. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى الله تائالانىڭ يولىدا (ئىسلام دىنىنى گۈللەندۈرۈش ئۈچۈن) جىھاد قىلغان ھەممە مۇجاھىدلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿شۈبھىسىزكى، الله مۆمىنلەردىن ئۇلارنىڭ جانلىرىنى، ماللىرىنى ئۇلارغا جەننەتنى بېرىپ سېتىۋالدى. ئۇلار الله نىڭ يولىدا ئۇرۇش قىلىپ (دۈشمەنلەرنى) ئۆلتۈرىدۇ ۋە ئۆلتۈرۈلىدۇ (يەنى دۈشمەنلەر بىلەن جىھاد قىلىپ شېھىت بولىدۇ)، (جىھاد قىلغۇچىلارغا جەننەتنى ۋەدە قىلىش) تەۋراتتا، ئىنجىلدا ۋە قۇرئاندا زىكرى قىلىنغان (الله نىڭ) راست ۋەدىسىدۇر، ۋەدىسىگە الله دىنمۇ بەك ۋاپا قىلغۇچى كىم بار؟ (يەنى الله دىنمۇ ۋاپادار ئەھەدى يوق) قىلغان بۇ سوداڭلاردىن خۇشال بولۇڭلار، بۇ زور مۇۋەپپەقىيەتتۇر﴾[1].

ھىشام ئىبنى ئامىر ئۇرۇشتا (كاپىرلارنىڭ) ئارىسىغا بۆسۈپ كىرىپ كەتكەندە ئۇنىڭ (قىلغان بۇ ئىشنى) بەزى كىشىلەر ياقتۇرمىدى. ئاندىن ئۆمەر ئىبنى خەتتاب، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋە باشقىلار ھىشام ئىبنى ئامىرنىڭ دۈشمەن ئارىسىغا ئېتىلىپ كىرگەن ئىشىنى ياقتۇرمىغان كىشىلەرگە رەددىيە بېرىپ: ﴿بەزى كىشىلەر باركى، ئۇلار الله نىڭ رەزاسى ئۈچۈن جېنىنى پىدا قىلىدۇ (قىلغان ئەمەلى بىلەن پەقەت الله نىڭ رازىلىقىنىلا تىلەيدۇ). الله بەندىلىرىگە تولىمۇ مەرھەمەتلىكتۇر﴾ دېگەن ئايەتنى ئوقۇدى.

* * * * * * *

يَٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُواْ ٱدۡخُلُواْ فِي ٱلسِّلۡمِ كَآفَّةٗ وَلَا تَتَّبِعُواْ خُطُوَٰتِ ٱلشَّيۡطَٰنِۚ إِنَّهُۥ لَكُمۡ عَدُوّٞ مُّبِينٞ ﴿٢٠٨﴾ فَإِن زَلَلۡتُم مِّنۢ بَعۡدِ مَا جَآءَتۡكُمُ ٱلۡبَيِّنَٰتُ فَٱعۡلَمُوٓاْ أَنَّ ٱللَّهَ عَزِيزٌ حَكِيمٌ ﴿٢٠٩﴾

*ئى مۆمىنلەر! ئىسلام دىنىغا پۈتۈنلەي كىرىڭلار (يەنى ئىسلام دىنىنىڭ پۈتۈن ئەھكاملىرىغا بويسۇنۇڭلار، بەزى ئەھكاملىرىغا ئەمەل قىلىپ، بەزى ئەھكاملىرىنى تەرك ئەتمەڭلار)، شەيتاننىڭ يوللىرىغا (ۋە ئىغۋاسىغا) ئەگەشمەڭلار. شەيتان سىلەرگە ھەقىقەتەن ئاشكارا دۈشمەندۇر﴿208﴾. سىلەرگە (ئىسلام دىنىنىڭ ھەقلىقىنى كۆرسىتىدىغان) روشەن دەلىللەر كەلگەندىن كېيىن (توغرا يولدىن) تېيىپ كەتسەڭلار، بىلىڭلاركى، (سىلەر جازالىنىسىلەر، چۈنكى،) الله غالىبتۇر (يەنى سىلەردىن ئىنتىقام ئېلىشتىن ئاجىز ئەمەستۇر)، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر﴿209﴾.*

ئىسلامنى قوبۇل قىلغاندا ھەممە ھۆكۈملىرىنى تولۇق قوبۇل قىلىش لازىم ئىكەنلىكى توغرىسىدا

[1] سۈرە تەۋبە 111 ـ ئايەت.

اﷲ تائالا بۇ ئايەتتە ئۆزىگە ۋە پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامغا ئىشەنگەن بەندىلىرىنى ئىسلام دىنىنىڭ ھەممە ھۆكۈملىرىنى قوبۇل قىلىشقا، كۈچىنىڭ يېتىشىچە ئۇنىڭ بۇيرۇغان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىگە ئەمەل قىلىشقا ۋە توسقان ئىشلىرىنىڭ ھەممىسىدىن يېنىشقا بۇيرۇدى.

**﴿ئى مۆمىنلەر! ئىسلام دىنىغا پۈتۈنلەي كىرىڭلار (يەنى ئىسلام دىنىنىڭ پۈتۈن ئەھكاملىرىغا بويسۇنۇڭلار، بەزى ئەھكاملىرىغا ئەمەل قىلىپ، بەزى ئەھكاملىرىنى تەرك ئەتمەڭلار)﴾** بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەۋفىي ئىبنى ئاببا س مۇجاھىد، تاۋۇس، زەھھاك، ئىكرىمە، قەتادە، سۇددى، ئىبنى زەيد قاتارلىقلارنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: يەنى ئىسلامغا كىرىڭلار دېگەنلىك بولىدۇ.

**﴿پۈتۈنلەي﴾** بۇ سۆزنىڭ مەنىسى ھەققىدە، ئىبنى ئاببا س رەزىيەللاھۇ ئەنهۇما، مۇجاھىد، ئەبۇئالىيە ئىكرىمە، قەتادە، رەبىيئ ئىبنى ئەنەس، سۇددى، مۇقاتىل ئىبنى ھەييان ۋە زەھھاك قاتارلىقلار: يەنى ھەممىسىگە، تولۇق دېگەنلىكتۇر دەيدۇ.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇجاھىد مۇنداق دەيدۇ: يەنى سىلەر پۈتۈن ياخشى ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى قىلىڭلار، بولۇپمۇ ئەھلى كىتابتىن (يەنى يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلاردىن) ئىسلامغا كىرگەنلەر شۇنداق قىلىشى لازىم.

بۇ ئايەتتىن ئەھلى كىتابلاردىن ئىسلامغا كىرگەنلەر مەقسەت قىلىنىدۇ، دېگەنلىك توغرىسىدا ئىبنى ئەبۇھاتەم ئىبنى ئاببا س رەزىيەللاھۇ ئەنهۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: يەنى ئەھلى كىتابتىن ئىسلامغا كىرگەنلەر ئىسلام دىنىنىڭ ھەممە ھۆكۈملىرىگە كىرىڭلار! ئۇلار اﷲ تائالاغا ئىشىنىش ئارقىلىق ئىسلامغا كىرگەندىن كېيىنمۇ، ئۇلارغا چۈشۈرۈلگەن بەزى ھۆكۈملەرگە ئەمەل قىلاتتى.

**﴿ئىسلام دىنىغا پۈتۈنلەي كىرىڭلار (يەنى ئىسلام دىنىنىڭ پۈتۈن ئەھكاملىرىغا بويسۇنۇڭلار، بەزى ئەھكاملىرىغا ئەمەل قىلىپ، بەزى ئەھكاملىرىنى تەرك ئەتمەڭلار)﴾** يەنى ئى ئەھلى كىتابلار! تەۋراتقا ئىمان كەلتۈرۈڭلار، ئەمما (ھۆكۈملەرگە ئەمەل قىلىشتا) مۇھەممەدنىڭ دىنىنىڭ ھۆكۈملىرىنىڭ ھەممىسىنى قوبۇل قىلىپ، ئۇنىڭدىن كىچىككىنىمۇ بىر نەرسىنى ئايرىپ قويماڭلار.

**﴿شەيتاننىڭ يوللىرىغا (ۋە ئىغۋاسىغا) ئەگەشمەڭلار﴾** يەنى سىلەر ئەمەل - ئىبادەت قىلىڭلار ۋە شەيتان سىلەرنى بۇيرۇغان نەرسىدىن ساقلىنىڭلار. اﷲ تائالا شەيتاننىڭ كىشىلەرنى يامان ئىشلارغا بۇيرۇيدىغانلىقى توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: ﴿شەيتان سىلەرنى ھەقىقەتەن يامانلىقلارغا، قەبىھ گۇناھلارغا ۋە اﷲ نامىدىن، يالغاندىن (اﷲ سىلەرگە ھالال قىلغان نەرسىلەرنى ھارام دەپ، ھارام قىلغان نەرسىلەرنى ھالال دەپ)، سىلەر بىلمەيدىغان نەرسىلەرنى ئېيتىشقا بۇيرۇيدۇ﴾[1] ﴿شەيتان ئۆزىنىڭ تەۋەلىرىنى ئەھلى دوزاختىن بولۇشقا چاقىرىدۇ﴾[2] شۇڭا اﷲ تائالا بۇ ئايەتتە مۇنداق دەيدۇ: **﴿شەيتان سىلەرگە ھەقىقەتەن ئاشكارا دۈشمەندۇر﴾.**

**﴿سىلەرگە (ئىسلام دىنىنىڭ ھەقلىقىنى كۆرسىتىدىغان) روشەن دەلىللەر كەلگەندىن كېيىن (توغرا يولدىن) تېيىپ كەتسەڭلار، بىلىڭلاركى، (سىلەر جازالىنىسىلەر﴾** يەنى كىمكى ئىسلام دىنىنىڭ ھەقلىقىگە پاكىتلار تۇرغۇزۇلۇپ بولغاندىن كېيىن ھەق دىن (ئىسلام دىنىدىن) يۈز ئۆرىسە چوقۇم جازالىنىدۇ. **﴿(چۈنكى،) اﷲ غالىبتۇر (يەنى سىلەردىن ئىنتىقام ئېلىشتىن ئاجىز ئەمەستۇر)﴾** يەنى

---

[1] سۈرە بەقەرە 169- ئايەت.
[2] سۈرە فاتىر 6 - ئايەت.

بىلىپ قويۇڭلاركى، الله تائالا ئىنتىقام ئېلىشتىن ئاجىز كەلمەيدۇ. ئۇنىڭ ئىنتىقامىدىن بىر كىشى قېچىپ قۇتۇلالمايدۇ ۋە ئۇنىڭ ئۈستىدىن ھېچكىم غالىب كېلەلمەيدۇ. ﴿**ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر**﴾ يەنى ئۆزىنىڭ قىلغان ئىشلىرىدا ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر.

* * * * * * *

هَلۡ يَنظُرُونَ إِلَّآ أَن يَأۡتِيَهُمُ ٱللَّهُ فِي ظُلَلٖ مِّنَ ٱلۡغَمَامِ وَٱلۡمَلَٰٓئِكَةُ وَقُضِيَ ٱلۡأَمۡرُۚ وَإِلَى ٱللَّهِ تُرۡجَعُ ٱلۡأُمُورُ ﴿٢١٠﴾

***ئۇلار (يەنى ئىسلامغا كىرىشنى تەرك ئەتكەنلەر) پەقەت الله نىڭ (قىيامەت كۈنى خالايىقنىڭ ئارىسىدا ھۆكۈم چىقىرىشى ئۈچۈن) بۇلۇت پارچىلىرى ئىچىدە كېلىشىنى، پەرىشتىلەرنىڭ كېلىشىنى ۋە (خالايىقنىڭ ئارىسىدا ھۆكۈم چىقىرىلىپ، بىر گۇرۇھ جەننەتى، بىر گۇرۇھ دوزىخى بولۇپ ئايرىلىش بىلەن خالايىقنىڭ) ئىشىنىڭ پۈتۈشىنى كۈتەمدۇ؟ (بەندىلەرنىڭ) ھەممە ئىشى الله غا قايتۇرۇلىدۇ***(210).

## ئىمان ئېيتىشنى كېچىكتۈرمەسلىككە رىغبەتلەندۈرۈش توغرىسىدا

الله تائالا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئىشەنمىگەن كاپىرلارغا ئاگاھلاندۇرۇش بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئۇلار (يەنى ئىسلامغا كىرىشنى تەرك ئەتكەنلەر) پەقەت الله نىڭ (قىيامەت كۈنى خالايىقنىڭ ئارىسىدا ھۆكۈم چىقىرىشى ئۈچۈن) بۇلۇت پارچىلىرى ئىچىدە كېلىشىنى، پەرىشتىلەرنىڭ كېلىشىنى ۋە (خالايىقنىڭ ئارىسىدا ھۆكۈم چىقىرىلىپ، بىر گۇرۇھ جەننەتى، بىر گۇرۇھ دوزىخى بولۇپ ئايرىلىش بىلەن خالايىقنىڭ) ئىشىنىڭ پۈتۈشىنى كۈتەمدۇ؟**﴾ ئاندىن ھەربىر كىشىگە ئۇنىڭ قىلغان ئەمەلىگە قاراپ ياخشى ئەمەل قىلغان بولسا ئۇنى مۇكاپاتلايدۇ. ئەگەر گۇناھ ئىشلارنى قىلغان بولسا ئۇنىڭغا جازا بېرىدۇ (يەنى دوزاخقا كىرگۈزىدۇ). شۇڭا الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**(بەندىلەرنىڭ) ھەممە ئىشى الله غا قايتۇرۇلىدۇ**﴾.

الله بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿(ئى غاپىللار!) بۇنىڭدىن يېنىڭلار، زېمىن ئارقىمۇ ئارقا تەۋرىتىلگەن چاغدا پەرۋەردىگارىڭ كەلگەن ۋە پەرىشتىلەر سەپ ـ سەپ بولۇپ كەلگەن چاغدا (گۇناھكارلارنىڭ كۆرۈشى ئۈچۈن) جەھەننەم كەلتۈرۈلگەن چاغدا، شۇ كۈندە ئىنسان (يەنى كاپىر) (دۇنيادىكى قىلمىشلىرىنى) ئەسلەيدۇ، (بۇ چاغدا) ئەسلىگەننىڭ ئۇنىڭغا نېمە پايدىسى بولسۇن﴾(1) ﴿ئۇلار پەقەت (ئۆلۈم) پەرىشتىلىرىنىڭ ياكى پەرۋەردىگارىڭنىڭ ياكى پەرۋەردىگارىڭنىڭ (قۇياشنىڭ مەغرىبتىن چىقىشىدىن ئىبارەت) بەزى ئالامەتلىرىنىڭ كېلىشىنىلا كۈتىدۇ. پەرۋەردىگارىڭنىڭ بەزى ئالامەتلىرى كەلگەن كۈندە ئىلگىرى ئىمان ئېيتمىغانلارنىڭ ياكى ئىمان ئېيتىپ ياخشى ئىش قىلمىغانلارنىڭ ئېيتقان ئىمانى پايدىسىز بولىدۇ. «(سىلەر ئۆزەڭلارغا كېلىدىغان ئىشلارنى) كۈتۈڭلار، بىزمۇ ئەلۋەتتە كۈتىمىز» دېگىن﴾(2).

﴿**ئۇلار (يەنى ئىسلامغا كىرىشنى تەرك ئەتكەنلەر) پەقەت الله نىڭ (قىيامەت كۈنى خالايىقنىڭ ئارىسىدا ھۆكۈم چىقىرىشى ئۈچۈن) بۇلۇت پارچىلىرى ئىچىدە كېلىشىنى، پەرىشتىلەرنىڭ كېلىشىنى ۋە (خالايىقنىڭ ئارىسىدا ھۆكۈم چىقىرىلىپ، بىر گۇرۇھ جەننەتى، بىر گۇرۇھ دوزىخى بولۇپ ئايرىلىش**

(1) سۈرە فەجر 21 — 23 ئايەتكىچە.
(2) سۈرە ئەنئام 158 ـ ئايەت

بىلەن خالايىقنىڭ) ئىشىنىڭ پۈتۈشىنى كۈتەمدۇ؟ (بەندىلەرنىڭ) ھەممە ئىشى ﷲ غا قايتۇرۇلىدۇ﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەبۇجەئفەر رازى، رەبىئ، ئىبنى ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن ئەبۇئالىيەنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلغان: پەرىشتىلەر نىپىز ئاق بولۇتنىڭ پارچىلىرى ئۈستىدە كېلىدۇ، ﷲ ئۆزى خالىغان نەرسىدە (ۋە خالىغان يوسۇندا) كېلىدۇ.

* * * * * * *

سَلْ بَنِيٓ إِسْرَٰٓءِيلَ كَمْ ءَاتَيْنَٰهُم مِّنْ ءَايَةٍۭ بَيِّنَةٍ ۗ وَمَن يُبَدِّلْ نِعْمَةَ ٱللَّهِ مِنۢ بَعْدِ مَا جَآءَتْهُ فَإِنَّ ٱللَّهَ شَدِيدُ ٱلْعِقَابِ ﴿٢١١﴾ زُيِّنَ لِلَّذِينَ كَفَرُوا۟ ٱلْحَيَوٰةُ ٱلدُّنْيَا وَيَسْخَرُونَ مِنَ ٱلَّذِينَ ءَامَنُوا۟ ۘ وَٱلَّذِينَ ٱتَّقَوْا۟ فَوْقَهُمْ يَوْمَ ٱلْقِيَٰمَةِ ۗ وَٱللَّهُ يَرْزُقُ مَن يَشَآءُ بِغَيْرِ حِسَابٍ ﴿٢١٢﴾

*(ئى مۇھەممەد!) ئىسرائىل ئەۋلادىدىن سورىغىنكى، بىز ئۇلارغا نەقەدەر كۆپ روشەن دەلىللەرنى ئاتا قىلدۇق. كىمكى ﷲ نىڭ نېمىتىگە ئېرىشكەندىن كېيىن، ئۇنى (كۇفرىلىق قىلىپ) ئۆزگەرتىۋەتسە (ﷲ ئۇنىڭغا ئازاب قىلىدۇ)، ﷲ نىڭ ئازابى ھەقىقەتەن قاتتىقتۇر﴿211﴾. كاپىرلارغا دۇنيا تىرىكچىلىكى چىرايلىق كۆرسىتىلدى (يەنى ئۇلار دۇنيانىڭ شەھۋەتلىرىگە، نېمەتلىرىگە مەپتۇن بولىدۇ)، مۆمىنلەرنى مەسخىرە قىلىدۇ، ھالبۇكى قىيامەت كۈنى تەقۋادارلار ئۇلاردىن (دەرىجە جەھەتتە) ئۈستۈن تۇرىدۇ؛ ﷲ خالىغان كىشىگە ھېسابسىز رىزىق بېرىدۇ﴿212﴾.*

## ﷲ تائالانىڭ نېمىتىنى ئۆزگەرتىش ۋە مۆمىنلەرنى مەسخىرە قىلىشنىڭ جازاسى توغرىسىدا

ﷲ تائالا ئىسرائىل ئەۋلادىنىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ قولىنى قويىنغا تىقىپ چىقارسا، قولىنىڭ ئاق بولۇپ چىققانلىقى، ھاسىسىنىڭ يىلانغا ئايلىنىشى، ھاسا بىلەن دېڭىزنى يېرىشى، تاشتىن سۇ چىقىرىشى، قاتتىق ئىسسىقتا ئۇلارغا بۇلۇتنى سايە قىلىپ بېرىشى ۋە تەرەنجبىن بىلەن بۆدۈنىنى چۈشۈرۈپ بېرىشىگە ئوخشاش ﷲ تائالانىڭ بىرلىك، بارلىقىنى ۋە يۇقىرىدىكى مۆجىزىلەرنى كۆرسەتكەن كىشىنىڭ ھەقىقىي پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىدىغان نۇرغۇنلىغان پاكىتلارنى بىر نەچچە قېتىم كۆرۈپ تۇرۇپ، ﷲ تائالاغا ئىشىنىشنىڭ ئورنىغا كاپىر بولغانلىقىدىن خەۋەر بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿كىمكى ﷲ نىڭ نېمىتىگە ئېرىشكەندىن كېيىن، ئۇنى (كۇفرىلىق قىلىپ) ئۆزگەرتىۋەتسە (ﷲ ئۇنىڭغا ئازاب قىلىدۇ)، ﷲ نىڭ ئازابى ھەقىقەتەن قاتتىقتۇر﴾.

شۇنىڭدەك ﷲ تائالا قۇرەيش كاپىرلىرىدىنمۇ خەۋەر بېرىپ مۇنداق دېدى: ﴿ﷲ نىڭ بەرگەن نېمىتىگە كۇفرىلىق قىلغان ۋە ئۆز قەۋمىنى (ئازدۇرۇش بىلەن) ھالاكەت مەۋقەسىگە چۈشۈرۈپ قويغانلارنى كۆرمىدىڭمۇ؟ (ھالاكەت مەۋقەسى) جەھەننەمدۇركى، ئۇلار جەھەننەمگە كىرىدۇ، ئۇ نېمىدېگەن يامان جاي!﴾[1].

ﷲ تائالا ئاندىن دۇنيانىڭ نازۇنېمەتلىرىگە رازى بولغان، ماللارنى توپلاپ، ئۇ ماللىرىنىڭ زاكاتلىرىنى بېرىشكە كۆرسىتىپ بەرگەن سەككىز تۈرلۈك كىشىگە بەرمىگەن، ئېرىشكەن پۇل - ماللاردىن ﷲ نىڭ رازىلىقىنى ئىزلەپ ﷲ تائالانىڭ يولىدا ياخشى ئورۇنلارغا سەرپ قىلغان مۆمىنلەرنى

[1] سۈرە ئىبراھىم 28 — 29 - ئايەتلەر.

مەسخىرە قىلغان كاپىرلار ئۇچۇن دۇنيانى چىرايلىق قىلىپ بەرگەنلىكىدىن، شۇ (مۆمىنلەر يۇقىرىقىدەك ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلىقى ئۈچۈن) قىيامەت كۈنى بەختلىك ئورۇن ۋە تولۇق نەتىجە بىلەن غەلىبە قازىنىپ، مەھشەرگاھتا كاپىرلاردىن ئۈستۈن تۇرۇپ، ئەڭ كاتتا دەرىجىلەرگە ئېرىشىدىغانلىقىدىن، كاپىرلارنىڭ دوزاخنىڭ ئەڭ تۆۋەن قاتلىمىدا بولىدىغانلىقىدىن خەۋەر بەردى.

شۇڭا اللہ تائالا بەندىلىرى ئۈستىدە خالىغىنىنى قىلىدىغانلىقى ئۈچۈن مۇنداق دەيدۇ: ﴿**اللہ خالىغان كىشىگە ھېسابسىز رىزىق بېرىدۇ**﴾ يەنى اللہ بەندىلىرىنىڭ ئىچىدە خالىغان كىشىلەرگە رىزىق، دۇنيا ـ ئاخىرەتتە سان ـ ساناقسىز نۇرغۇنلىغان ياخشى نېمەتلەرنى بېرىدۇ.

بۇ ھەقتە ھەدىس قۇددىسىدا مۇنداق دەپ كەلدى. «اللہ مۇنداق دېدى: ئى ئادەم بالىسى! سەن (كىشىلەرگە) بەرگىن مەن ساڭا بېرىمەن».

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (يەنە بىر ھەدىستە) مۇنداق دەيدۇ: «ئى بىلال سەن (كىشىلەرگە) بەرگىن، سەن ئەرشىنىڭ ئىگىسىنىڭ (يەنى اللہ نىڭ) كېمەيتىۋېتىشىدىن قورقمىغىن». اللہ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿(اللہ نىڭ يولىدا) بەرگەن نەرسەڭلارنىڭ ئورنىنى اللہ تولدۇرۇپ بېرىدۇ، ئۇ رىزىق بەرگۈچىلەرنىڭ ياخشىسىدۇر»﴾[1].

ئىمام بۇخارىنىڭ ھەدىس كىتابىدا مۇنداق دەپ كەلدى: «شۈبھىسىزكى، ھەر كۈنى ئەتىگەندە ئىككى پەرىشتە ئاسماندىن چۈشىدۇ. ئاندىن ئۇ ئىككىسىنىڭ بىرى: ئى اللہ! (كىشىلەرگە) سەدىقە قىلغان كىشىگە مال ـ مۈلكىنىڭ ئورنىنى تولۇقلاپ بەرگىن دەيدۇ. يەنە بىرى: ئى اللہ! (كىشىلەرگە مال ـ مۈلكىنى سەدىقە قىلماي) بېخىللىق قىلغان كىشىنىڭ (مال ـ مۈلكىنى) تۈزىتىۋەتكىن دەيدۇ».

ئىمام مۇسلىمنىڭ ھەدىسىدە مۇنداق دەپ كەلدى: «ئادەم بالىسى مېنىڭ مېلىم، مېنىڭ مېلىم دەيدۇ. (ئى ئادەم بالىسى!) سېنىڭ مېلىڭدىن يەپ تۈگەتكىنىڭ، كىيىپ كونىراتقىنىڭ، سەدىقە قىلىپ اللہ تائالانىڭ ھېسابىغا ئۆتكۈزۈۋەتكىنىڭلا ساڭا ھېسابتۇر. قالغىنى باشقا كىشىلەر ئۈچۈندۇر».

ئىمام ئەھمەد، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «دۇنيا دېگەن ئۆيى يوق كىشىنىڭ ئۆيى، مال ـ مۈلكى يوق كىشىنىڭ مال ـ مۈلكىدۇر. دۇنيانى ئەقلى يوق كىشى توپلايدۇ».

* * * * * * *

كَانَ ٱلنَّاسُ أُمَّةً وَٰحِدَةً فَبَعَثَ ٱللَّهُ ٱلنَّبِيِّـۧنَ مُبَشِّرِينَ وَمُنذِرِينَ وَأَنزَلَ مَعَهُمُ ٱلْكِتَـٰبَ بِٱلْحَقِّ لِيَحْكُمَ بَيْنَ ٱلنَّاسِ فِيمَا ٱخْتَلَفُوا۟ فِيهِ ۚ وَمَا ٱخْتَلَفَ فِيهِ إِلَّا ٱلَّذِينَ أُوتُوهُ مِنۢ بَعْدِ مَا جَآءَتْهُمُ ٱلْبَيِّنَـٰتُ بَغْيًۢا بَيْنَهُمْ ۖ فَهَدَى ٱللَّهُ ٱلَّذِينَ ءَامَنُوا۟ لِمَا ٱخْتَلَفُوا۟ فِيهِ مِنَ ٱلْحَقِّ بِإِذْنِهِۦ ۗ وَٱللَّهُ يَهْدِى مَن يَشَآءُ إِلَىٰ صِرَٰطٍ مُّسْتَقِيمٍ ﴿٢١٣﴾

[1] سۈرە سەبەئ 39 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

*ئىنسانلار (دەسلەپتە) بىر ئۈممەت (يەنى ھەق دىندا) ئىدى (كېيىن ئۇلارنىڭ بەزىسى ئىمان ئېيتىپ، بەزىسى ئىمان ئېيتماي ئىختىلاپ قىلىشتى)، الله (مۆمىنلەرگە جەننەت بىلەن) خۇش خەۋەر بەرگۈچى، (كۇففارلارنى دوزاختىن) ئاگاھلاندۇرغۇچى پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتتى؛ (الله) كىشىلەرنىڭ ئىختىلاپ قىلىشقان نەرسىلىرى ئۈستىدە ھۆكۈم چىقىرىش ئۈچۈن، ئۇلارغا ھەق كىتابنى نازىل قىلدى، پەقەت كىتاب بېرىلگەن كىشىلەرلا ئۇزلىرىگە روشەن دەلىللەر كەلگەندىن كېيىن ئۆز ئارا ھەسەت قىلىشىپ (يەنى كاپىرلار مۆمىنلەرگە ھەسەت قىلىپ)، كىتاب توغرىسىدا ئىختىلاپ قىلىشتى. الله ئۆز ئىرادىسى بويىچە مۆمىنلەرنى ئۇلار (يەنى گۇمراھلار) ئىختىلاپ قىلىشقان ھەقىقەتكە ھىدايەت قىلدى. الله خالىغان كىشىنى توغرا يولغا باشلايدۇ*[213].

## بىلىدىغان نەرسە ئۈستىدە ئىختىلاپلىششىنىڭ ئازغۇنلۇقنىڭ پاكىتى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

ئىبنى جەرىر، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئادەم ئەلەيھىسسالام بىلەن نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ ئارىلىقىدا ئون ئەسىر ئۆتكەن ئىدى. (بۇ ئەسىردە ياشىغان كىشىلەرنىڭ) ھەممىسى ھەق شەرىئەتتە(ئۇلارنىڭ ئارىسىدا بىرمۇ كاپىر يوق) ئىدى. ئاندىن ئۇلار شېرىك ئەقىدىسى پەيدا قىلىپ كاپىر ـ مۇسۇلمان دەپ بۆلۈنۈشكە باشلىدى. شۇنىڭ بىلەن الله پەيغەمبەرلەرنى بېشارەتچى ۋە ئاگاھلاندۇرغۇچى قىلىپ ئەۋەتتى.

﴿**ئىنسانلار (دەسلەپتە) بىر ئۈممەت (يەنى ھەق دىندا) ئىدى**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئابدۇررازاق مۇئەممەردىن قەتادىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: يەنى ئۇلارنىڭ ھەممىسى توغرا يولدا ئىدى، ﴿**الله (مۆمىنلەرگە جەننەت بىلەن) خۇش خەۋەر بەرگۈچى، (كۇففارلارنى دوزاختىن) ئاگاھلاندۇرغۇچى پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتتى**﴾ (بۆلۈنۈش پەيدا بولغاندىن كېيىن) بىرىنچى بولۇپ ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەر نۇھ ئەلەيھىسسالام ئىدى.

﴿**الله ئۆز ئىرادىسى بويىچە مۆمىنلەرنى ئۇلار (يەنى گۇمراھلار) ئىختىلاپ قىلىشقان ھەقىقەتكە ھىدايەت قىلدى**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئابدۇررازاق، ئەبۇھۇرەيرەدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بىز (دۇنياغا) ئەڭ ئاخىرىدا كەلدۇق. قىيامەت كۈنى ئەڭ ئالدىدا كېلىمىز. جەننەتكىمۇ باشقىلاردىن بۇرۇن كىرىمىز. لېكىن بىزدىن ئىلگىرى ئۆتكەن كىشىلەرگە، بىزدىن بۇرۇن كىتاب بېرىلدى. بىزگە كىتاب ئۇلاردىن كېيىن بېرىلدى. الله ئۆز ئىرادىسى بىلەن ئۇلار ئىختىلاپلىشىپ قالغان ھەقىقەتكە بىزنى باشلىدى. ئۇلار بۇ كۈندە (يەنى جۈمە كۈندە) ئىختىلاپ قىلىشىپ قالغان ئىدى. الله بىزگە جۈمە كۈننى بەردى. مۇسۇلمان ئەمەس كىشىلەر ئۇ كۈندە بىزگە ئەگەشكۈچىدۇر. ئۇ كۈننىڭ ئەتىسى (يەنى شەنبە) كۈنى يەھۇدىيلار ئۈچۈندۇر ۋە ئۆگۈنى (يەكشەنبە) خرىستىئانلار ئۈچۈندۇر».

يۇقىرىقى ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ۋەھب ئابدۇراھمان ئىبنى زەيد ئىبنى ئەسلەمدىن ئۇنىڭ ئاتىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئۇلار جۈمە كۈندە ئىختىلاپلىشىپ قالدى. يەھۇدىيلار شەنبە كۈننى ئالدى. خرىستىئانلار يەكشەنبە كۈننى ئالدى. ئاندىن الله مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممىتىگە جۈمە كۈننى بەردى. ئۇلار قىبلە ھەققىدە ئىختىلاپلىشىپ قالدى. خرىستىئانلار كۈن چىقىش تەرەپكە، يەھۇدىيلار بەيتۇلمۇقەددەس تەرەپكە يۈزلەندى. ئاندىن الله مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممىتىنى ھەقىقىي قىبلە بولغان كەئبىگە يۈزلىنىشكە بۇيرۇدى. ئۇلار ناماز ئوقۇشتا ئىختىلاپ قىلىشىپ قالدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدىن (نامازدا) رۇكۇ قىلسا سەجدە

قىلمايدىغان، سەجدە قىلسا رۇكۇ قىلمايدىغان، نامازنىڭ ئىچىدە گەپ قىلىدىغان ۋە ماڭىدىغانلار بار. ئاندىن اللہ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممىتىگە توغرا بولغان ناماز ئوقۇشنى بىلدۈردى. ئۇلار روزا تۇتۇشتا ئىختىلاپ قىلىشىپ قالدى، ئۇلارنىڭ ئىچىدە يېرىم كۈن روزا تۇتىدىغانلار ۋە بەزى تائاملارنى (يېمەسلىك بىلەن) روزا تۇتىدىغانلار بار (يەنى مۇئەييەن بىر تاماقنى يېمىگەنلىك ئۇلار ئۈچۈن روزا تۇتقانلىق ھېسابلىنىدۇ). ئاندىن اللہ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممىتىنى اللہ تائالانىڭ دەرگاھىدا توغرا بولغان روزىنى تۇتۇشقا بۇيرۇدى. ئۇلار ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام توغرىلىق ئىختىلاپ قىلىشىپ قالدى. يەھۇدىيلار ئۇ يەھۇدىي ئىدى دېسە، خرىستىئانلار ئۇ خرىستىئان ئىدى دېدى. اللہ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى توغرا دىنغا ئېتىقاد قىلغۇچى مۇسۇلمان قىلغانلىقىنى بايان قىلدى. ئاندىن اللہ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممىتىگە ئۇنىڭ توغرىسىنى بىلدۈردى (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممىتى ئۇنى توغرا دىنغا ئېتىقاد قىلغۇچى مۇسۇلمان دەپ بىلدى). ئۇلار ئىسا ئەلەيھىسسالام توغرىسىدا ئىختىلاپلىشىپ قالدى. يەھۇدىيلار ئۇنى يالغانچىغا چىقىرىپ ئۇنىڭ ئانىسىنى (يەنى ھەزرىتى مەريەم) توغرىسىدا چوڭ بوھتانلارنى توقۇدى. خرىستىئانلار ئىسانى ئىلاھ ۋە اللہ نىڭ بالىسى دەۋالدى. ئۇ اللہ نىڭ سۆزى ۋە روھ پۈۋلىشى بىلەن بولغان ئىدى (يەنى اللہ ئۇنىڭغا ئۆزىنىڭ روھىدىن پۈۋلىگەن ۋە «بولغىن»، يەنى «يارىتىلغىن» دېگەن سۆزى ئارقىلىق ئۇنى ئاتىسىز ياراتقان ئىدى). ئاندىن اللہ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممىتىگە شۇ ھەقىقەتنى بىلدۈردى (يەنى مۇسۇلمانلار ئىسانى يەھۇدىيلاردەك يالغانچىمۇ قىلمىدى. خرىستىئانلاردەك ئىلاھمۇ قىلىۋالمىدى. اللہ ئۇنى قانداق ياراتقان بولسا شۇنداق دەپ ئېتىقاد قىلدى).

﴿اللہ ئۆز ئىرادىسى بويىچە﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى جەرىر مۇنداق دېدى: (اللہ نىڭ) ئۇلارنى ۋە ئۇلارنى باشلاپ قويغان نەرسىنى بىلىشى بىلەن، ئۆزىنىڭ مەخلۇقاتلىرىنىڭ ئىچىدىن ﴿اللہ خالىغان كىشىنى توغرا يولغا باشلايدۇ﴾.

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم، ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېچىسى نامازغا تۇرغاندا (بۇ دۇئانى) ئوقۇيتتى: «جىبرىئىل، مىكائىل ۋە ئىسرافىلنىڭ پەرۋەردىگارى، ئاسمان ـ زېمىننى ياراتقۇچى يوشۇرۇن ۋە ئاشكارىنى بىلگۈچى، بەندىلىرىڭ ئىختىلاپ قىلىشىپ قالغان نەرسىگە ھۆكۈم قىلغۇچى پەرۋەردىگارىم! ئىختىلاپلىشىپ قالغان نەرسىدە مېنى ھەقىقەتكە باشلىغايسەن، شەك ـ شۈبھىسىزكى، سەن خالىغان كىشىنى توغرا يولغا باشلىغۇچىدۇرسەن»[1].

تۆۋەندىكىسىمۇ سەلەپلەر ئوقۇغان دۇئادۇر: ئى پەرۋەردىگارىم! بىزگە ھەقىقەتنى بىلدۈرۈپ، ئۇنىڭغا ئەگىشىشنى نېسىپ قىلغىن. خاتا ئىشلارنى بىلدۈرۈپ ئۇنىڭدىن ساقلىنىشنى نېسىپ قىلغىن. ئۇ ئىككىسىنى ئايرىيالمايدىغان قىلىپ قويمىغىن، ئۇنداقتا بىز ئېزىپ كېتىمىز. بىزنى تەقۋادارلارغا ئۈلگە قىلغىن[2].

* * * * * * *

[1] ئاللاھۇممە رەببە جىبرىئىلە ۋە مىكائىلە ۋە ئىسرافىلە فاتىرەسساماۋاتى ۋەلئەرز ئالىمەلغەيبى ۋەششەھادە ئەنتە تەھكۇمۇ بەينە ئىبادىكە فىماكانۇ فىيھى يەختەلىفۇن. ئىھدىنى لىماختۇلىفە فىيھى مىنەلھەققى بىئىزنىكە ئىننەكە تەھدى مەن تەشائۇ ئىلا سىراتىم مۇستەقىم.
[2] ئاللاھۇممە ئەرىنال ھەققە ھەققەن، ۋەرزۇقنا ئىتتىبائەھ ۋە ئەرىنال باتىلە باتىلەن ۋەرزۇقنا ئىجتىنابەھ ۋەلاتەجئەلھۇ مۇلتەبىسەن ئەلەينا فەنەزىللە ۋەجئەلنا لىلمۇتتەقىنە ئىماما.

أَمۡ حَسِبۡتُمۡ أَن تَدۡخُلُواْ ٱلۡجَنَّةَ وَلَمَّا يَأۡتِكُم مَّثَلُ ٱلَّذِينَ خَلَوۡاْ مِن قَبۡلِكُمۖ مَّسَّتۡهُمُ ٱلۡبَأۡسَآءُ
وَٱلضَّرَّآءُ وَزُلۡزِلُواْ حَتَّىٰ يَقُولَ ٱلرَّسُولُ وَٱلَّذِينَ ءَامَنُواْ مَعَهُۥ مَتَىٰ نَصۡرُ ٱللَّهِۗ أَلَآ إِنَّ نَصۡرَ ٱللَّهِ قَرِيبٞ ﴿٢١٤﴾

*سىلەر تېخى ئىلگىرىكىلەر ئۇچرىغان كۈلپەتلەرگە ئۇچرىماي تۇرۇپ جەننەتكە كىرىشنى ئويلامسىلەر؟ سىلەردىن ئىلگىرى ئۆتكەن (مۆمىن) لەر ئېغىرچىلىقلارغا، كۈلپەتلەرگە ئۇچرىغان ۋە چۆچۈتۈۋېتىلگەن ئىدى، ھەتتا پەيغەمبەر ۋە مۆمىنلەر: «اﷲ نىڭ(بىزگە ۋەدە قىلغان) ياردىمى قاچان كېلىدۇ؟» دېگەن ئىدى. بىلىڭلاركى، اﷲ نىڭ ياردىمى ھەقىقەتەن يېقىندۇر﴿214﴾.*

## اﷲ نىڭ ياردىمىگە ۋە جەننەتكە قاتتىق سىنالغاندىن كېيىن ئېرىشىدىغانلىقى توغرىسىدا

﴿**سىلەر تېخى ئىلگىرىكىلەر ئۇچرىغان كۈلپەتلەرگە ئۇچرىماي تۇرۇپ جەننەتكە كىرىشنى ئويلامسىلەر؟**﴾ يەنى سىلەر، سىلەردىن ئىلگىرى ئۆتكەن كىشىلەر سىنالغاندەك سىنىلىشتىن بۇرۇن (جەننەتكە كىرىمىز دەپ گۇمان قىلامسىلەر؟). شۇڭا اﷲ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**سىلەردىن ئىلگىرى ئۆتكەن (مۆمىن) لەر ئېغىرچىلىقلارغا، كۈلپەتلەرگە ئۇچرىغان ۋە چۆچۈتۈۋېتىلگەن ئىدى**﴾ بۇلار ھەر خىل كېسەل، ئاغرىق ۋە مۇسىبەت قاتارلىقلاردۇر.

﴿**سىلەردىن ئىلگىرى ئۆتكەن (مۆمىن) لەر ئېغىرچىلىقلارغا**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما، ئەبۇئالىيە، مۇجاھىد، سەئىد ئىبنى جۇبەير، مەررە ھامدانى، ھەسەن، قەتادە، زەھھاك، رەبىئ، سۇددى ۋە مۇقاتىل ئىبنى ھەييان قاتارلىقلار: ئۇ ئېغىرچىلىق بولسا، پېقىرچىلىقتۇر، دېدى.

﴿**كۈلپەتلەرگە**﴾ بۇ كەلىمىنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئابباس مۇنداق دېدى: ئۇ كۈلپەتلەر بولسا، ئۇلارنىڭ كېسەلگە مۇپتىلا بولۇشىدۇر.

﴿**ۋە چۆچۈتۈۋېتىلگەن ئىدى**﴾ يەنى دۈشمەنلەردىن قورقۇپ قاتتىق ئەندىشىگە چۈشۈش ئارقىلىق سىنالغان ئىدى. ھەدىستە خەبباب ئىبنى ئەرت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىز: ئى اﷲ نىڭ پەيغەمبىرى! بىزگە (اﷲ تىن) ياردەم تىلەپ دۇئا قىلمامسەن؟ دېدۇق. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەردىن ئىلگىرى ئۆتكەن كىشىلەردىن بىرىنىڭ بېشىنىڭ ئوتتۇرىسىغا ھەرىنى قويۇپ تاپىنىغىچە ھەرىدىسىمۇ، ئۇ كىشىنى ئۆزىنىڭ دىنىدىن قايتۇرالمايتتى. ئۇنىڭ گۆشى بىلەن سۆڭىكىنىڭ ئارىلىقىنى تۆمۈر تاغاقلار بىلەن تارىسىمۇ ئۇ كىشنى ئۆزىنىڭ دىنىدىن قايتۇرالمايتتى. اﷲ نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، چوقۇم اﷲ ئىسلام دىنىنى ئۈستۈنلىككە ئېرىشتۈرىدۇ. ھەتتا سەنئادىن ھەزرەمەۋتكىچە ئۇلاغلىق ماڭغان كىشىلەر ھېچنېمىدىن قورقمايدىغان بولىدۇ. پەقەت قويلىرىنى بۆرە يەپ كېتىشىدىنلا قورقىدۇ. لېكىن سىلەر ئالدىراپ كېتىۋاتىسىلەر» دەپ، بۇ ئايەتنى ئوقۇدى: ﴿ئەلىف، لام، مىم ئىنسانلار «ئىمان ئېيتتۇق» دەپ قويۇش بىلەنلا سىنالماي تەرك ئېتىلىمىز، دەپ ئويلامدۇ؟ ئۇلاردىن بۇرۇن ئۆتكەنلەرنى بىز ھەقىقەتەن سىنىدۇق، اﷲ (ئىماندا) راستچىللارنى چوقۇم بىلىدۇ، (ئىماندا) يالغانچىلارنىمۇ چوقۇم بىلىدۇ﴾[1].

[1] سۈرە ئەنكەبۇت 1 ـــ 3 ـ ئايەتكىچە.

بۇ سىناقنىڭ ئېغىرى ساھابىلارغا خەندەك ئۇرۇشىدا بولدى. الله بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئەينى ۋاقىتتا ئۇلار يۇقىرى تەرىپىڭلاردىنمۇ، تۆۋەن تەرىپىڭلاردىنمۇ (ھۇجۇم قىلىپ) كەلگەن ئىدى. بۇ چاغدا كۆزۈڭلار چەكچىيىپ قالغان، يۈرىكىڭلار ئاغزىڭلارغا قاپلىشىپ قالغان، الله ھەققىدە تۈرلۈك گۇمانلاردا بولغان ئىدىڭلار، بۇ يەردە مۆمىنلەر سىنالغان ۋە (بېشىغا كەلگەن كۈننىڭ قاتتىقلىقىدىن گويا ئۇلارنى يەر سىلكىنگەندەك) قاتتىق تەۋرىنىشكە ئۇچرىغان ئىدى. ئەينى ۋاقىتتا مۇناپىقلار ۋە دىللىرىدا (مۇناپىقلىق) كېسىلى بارلار: «الله ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى بىزلەرگە قۇرۇق ۋەدىلەرنى قىلىپتىكەن» دېيىشەتتى﴾[1].

(رۇم پادىشاھلىرىدىن ھىرەقىل مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەھۋالىنى سۈرۈشتۈرۈپ، ئەبۇسۇفيان بىلەن ئۆتكۈزگەن سۆھبەتتە) ئەبۇسۇفياندىن: سىلەر ئۇنىڭ بىلەن ئۇرۇش قىلدىڭلارمۇ؟ دەپ سورىغاندا ئۇ: ھەئە، دەپ جاۋاب بەردى. ھىرەقىل: ئۇرۇش (نەتىجىسى) قانداق بولدى؟ دەپ سورىدى. ئەبۇسۇفيان: بەزى ۋاقىتتا ئۇ بىزنى يېڭىدۇ. بەزى ۋاقىتتا بىز ئۇنى يېڭىمىز دەپ، جاۋاب بەردى. ھىرەقىل: پەيغەمبەرلەر شۇنداق سىنىلىدۇ. ئاندىن ئاخىرقى غەلىبە ئۇلارغا بولىدۇ، دېدى.

﴿**سىلەر تېخى ئىلگىرىكىلەر ئۇچرىغان كۈلپەتلەرگە ئۇچرىماي تۇرۇپ جەننەتكە كىرىشنى ئويلامسىلەر؟ سىلەردىن ئىلگىرى ئۆتكەن (مۆمىن) لەر ئېغىرچىلىقلارغا، كۈلپەتلەرگە ئۇچرىغان ۋە چۆچۈتۈۋېتىلگەن ئىدى، ھەتتا پەيغەمبەر ۋە مۆمىنلەر: «الله نىڭ (بىزگە ۋەدە قىلغان) ياردىمى قاچان كېلىدۇ؟» دېگەن ئىدى**﴾. يەنى ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ دۈشمەنلىرى ئۈستىدىن غەلىبە قازىنىشنى تىلەيدۇ. ناھايىتى ئېغىر قىيىنچىلىقتا قالغان ئەھۋالدا يېقىن ئارىدا بىر چىقىش يولى بېرىشنى (الله تائالادىن) تىلەيدۇ.

﴿**بىلىڭلاركى، الله نىڭ ياردىمى ھەقىقەتەن يېقىندۇر**﴾ الله بۇ ھەقتە (يەنى بىر قىيىنچىلىقتىن كېيىن ئاسانلىق بېرىدىغانلىقى توغرىسىدا) مۇنداق دېدى: ﴿ئەلۋەتتە ھەر بىر مۇشكۈللۈك بىلەن بىر ئاسانلىق بار, ئەلۋەتتە ھەر بىر مۇشكۈللۈك بىلەن بىر ئاسانلىق بار﴾[2].

تارتقان قىيىنچىلىقا قارىتا ياردەم كەلگەنلىكى ئۈچۈن الله مۇنداق دېدى: ﴿**بىلىڭلاركى، الله نىڭ ياردىمى ھەقىقەتەن يېقىندۇر**﴾.

* * * * * * *

يَسْـَٔلُونَكَ مَاذَا يُنفِقُونَ ۖ قُلْ مَآ أَنفَقْتُم مِّنْ خَيْرٍ فَلِلْوَٰلِدَيْنِ وَٱلْأَقْرَبِينَ وَٱلْيَتَـٰمَىٰ وَٱلْمَسَـٰكِينِ وَٱبْنِ ٱلسَّبِيلِ ۗ وَمَا تَفْعَلُوا۟ مِنْ خَيْرٍ فَإِنَّ ٱللَّهَ بِهِۦ عَلِيمٌ ﴿٢١٥﴾

*(ئى مۇھەممەد!) سەندىن (ماللىرىنى) قانداق سەرپ قىلسا بولىدىغانلىقىنى سورايدۇ، ئېيتقىنكى، «مال ـ مۈلكىڭلاردىن نېمىنى سەرپ قىلماقچى بولساڭلار، ئۇنى ئاتا ـ ئانىڭلارغا، خىش ـ ئەقرىبالىرىڭلارغا، مىسكىنلەرگە ۋە ئىبنى سەبىللەرگە سەرپ قىلساڭلار بولىدۇ. ياخشىلىقتىن نېمىنى قىلماڭلار، الله ئۇنى بىلىپ تۇرىدۇ»*﴿215﴾.

---

[1] سۈرە ئەھزاب 10 — 12 ـ ئايەتكىچە.
[2] سۈرە ئىنشىراھ 5 — 6 ـ ئايەتلەر

## سەدىقىنىڭ كىملەرگە بېرىلىدىغانلىقى توغرىسىدا

مۇقاتىل ئىبنى ھەييان بۇ ئايەت نەپلە سەدىقە توغرىسىدا چۈشكەن دېدى. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئابباس ۋە مۇجاھىد مۇنداق دەيدۇ: ئۇلار سەندىن قانداق سەدىقە قىلىشنى سورايدۇ؟ ئاندىن الله ئۇلارغا شۇنى بايان قىلىپ بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**(ئى مۇھەممەد!) سەندىن (ماللىرىنى) قانداق سەرپ قىلسا بولىدىغانلىقىنى سورايدۇ، ئېيتقىنكى، «مال ـ مۈلكىڭلاردىن نېمىنى سەرپ قىلماڭلار، ئۇنى ئاتا ـ ئاناڭلارغا، خىش ـ ئەقرىبالىرىڭلارغا، مىسكىنلەرگە ۋە ئىبنى سەبىللەرگە سەرپ قىلساڭلار بولىدۇ**﴾ يەنى سىلەر ئۇ مال ـ مۈلكىنى مۇشۇ ئايەتتە دېيىلگەن كىشىلەرگە بېرىڭلار.

بۇ ھەقتە ھەدىستە مۇنداق دەپ كەلدى: «(سەن سەدىقە قىلماقچى بولساڭ) ئاناڭغا، ئاتاڭغا، ئاچا ـ سىڭىللىرىڭغا ۋە ئاكا ـ ئۇكىلىرىڭغا، ئاندىن ئۇلاردىن يىراق تۇغقانلىرىڭغا ۋە ئاندىن ئۇلاردىنمۇ يىراقراقلىرىغا قىلغىن». بۇ ئايەتنى مايمۇنە ئىبنى مېھران ئوقۇپ مۇنداق دېدى: بۇ (يەنى ئايەتتە كەلگەن ئورۇنلار) سەدىقە قىلىنىدىغان ئورۇنلار. (الله) بۇ ئايەتتە (مال ـ مۈلكىنى سەدىقە قىلىدىغان ئورۇنلارنىڭ ئىچىدە) داپ، دۇمباقلارنى، سۇنايلارنى، ياغاچقا ئويۇلغان سۈرەتلەرنى ۋە تامغا تارتىلغان پەردىلەرنى تىلغا ئالمىدى. (يەنى بۇ ئورۇنلارغا سەرپ قىلغان پۇل سەدىقە ھېسابلانمايدۇ).

﴿**ياخشىلىقتىن نېمىنى قىلماڭلار، الله ئۇنى بىلىپ تۇرىدۇ**﴾ يەنى سىلەر قانداقلىكى بىر ياخشى ئىشنى قىلساڭلار! الله ئۇنى چوقۇم بىلىپ تۇرغۇچىدۇر. يېقىن كەلگۈسىدە سىلەرنى تولۇق مۇكاپاتلىغۇچىدۇر. الله تائالا ھەرگىزمۇ بەندىسىگە زەررىچە زۇلۇم قىلمايدۇ.

* * * * * * *

كُتِبَ عَلَيۡكُمُ ٱلۡقِتَالُ وَهُوَ كُرۡهٞ لَّكُمۡۖ وَعَسَىٰٓ أَن تَكۡرَهُواْ شَيۡـٔٗا وَهُوَ خَيۡرٞ لَّكُمۡۖ وَعَسَىٰٓ أَن تُحِبُّواْ شَيۡـٔٗا وَهُوَ شَرّٞ لَّكُمۡۚ وَٱللَّهُ يَعۡلَمُ وَأَنتُمۡ لَا تَعۡلَمُونَ ﴿٢١٦﴾

***سىلەرگە جىھاد پەرز قىلىندى. ھالبۇكى، سىلەر ئۇنى ياقتۇرمايسىلەر، سىلەر بىرەر نەرسىنى ياقتۇرماسلىقىڭلار مۇمكىن، ئەمما ئۇ سىلەر ئۈچۈن پايدىلىقتۇر؛ سىلەر بىرەر نەرسىنى ياقتۇرۇشۇڭلار مۇمكىن، ئەمما ئۇ سىلەر ئۈچۈن زىيانلىقتۇر. (سىلەرگە نېمىنىڭ پايدىلىق ئىكەنلىكىنى) الله بىلىدۇ، سىلەر بىلمەيسىلەر (شۇنىڭ ئۈچۈن) الله بۇيرۇغانغا ئالدىراڭلار***[216].

## جىھاد قىلىشنىڭ پەرز ئىكەنلىكى توغرىسىدا

دۈشمەنلەرنىڭ ئىسلام دىنىغا قىلغان ئەسكىلىكلىرىنى توسۇش ئۈچۈن الله تائالا جىھاد قىلىشنى پەرز قىلدى. زۆھرى مۇنداق دەيدۇ: جىھاد قىلىش، جىھادقا چىققان كىشى بولسۇن، ياكى ئۆيىدە قالغان كىشى بولسۇن، ھەممە كىشىگە پەرزدۇر. ئەگەر (جىھادقا چىقماي ئۆيىدە) قالغان كىشىدىن (ماددىي ياكى باشقا جەھەتتە) ياردەم سورالغاندا ياردەم قىلىشى، ياكى جىھادقا چىقىشى تەلەپ قىلىنغاندا جىھادقا چىقىشى لازىم. مۇسۇلمانلارنىڭ ئۇنىڭ جىھادقا چىقىشىغا ئېھتىياجى بولمىسا، ئۇ (ئۆيىدە) ئولتۇرسىمۇ بولىدۇ.

شۇڭا ھەدىستە مۇنداق دەپ كەلدى: «بىر كىشى جىھاد قىلماي ۋە جىھاد قىلىشنى نىيەت قىلماي ئۆلگەن بولسا، ئىسلام كېلىشتىن بۇرۇنقى ۋاقىتتا ئۆلگەندەك بولىدۇ». پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام

(مەككىنى) پەتھى قىلغان كۈنى مۇنداق دېدى: «(مەككە) پەتھى بولغاندىن كېيىن ھىجرەت قىلىش يوق[1]. لېكىن (قالغىنى) جىھاد قىلىش ۋە (ئۇنىڭغا) نىيەت قىلىشتۇر. ئەگەر سىلەر (جىھادقا) چاقىرىلساڭلار (جىھادقا) چىقىڭلار».

﴿سىلەرگە جىھاد پەرز قىلىندى. ھالبۇكى، سىلەر ئۇنى ياقتۇرمايسىلەر﴾ يەنى قاتتىق ۋە مۇشەققەتلىكتۇر. جىھاد دېگەن شۇنداق بولىدۇ، جىھاد دېگەندە يا ئۆلتۈرۈلىدۇ ياكى ئۇزاق يوللارنى بېسىپ بېرىپ، دۇشمەنلەر بىلەن ئۇرۇشۇپ جاراھەتلىنىدۇ...

﴿سىلەر بىرەر نەرسىنى ياقتۇرماسلىقىڭلار مۇمكىن، ئەمما ئۇ سىلەر ئۈچۈن پايدىلىقتۇر﴾ يەنى ئۇرۇشتىن كېيىن دۈشمەننىڭ ئۈستىدىن غەلىبە قازانغاندا، ئۇلارنىڭ شەھەرلىرىگە، مال ـ مۈلكىگە ۋە خوتۇن، بالا ـ چاقىلىرىغا ئېرىشىدۇ.

﴿سىلەر بىرەر نەرسىنى ياقتۇرۇشۇڭلار مۇمكىن، ئەمما ئۇ سىلەر ئۈچۈن زىيانلىقتۇر﴾ بۇ ئايەت ھەممە جەھەتتە ئومۇمىيدۇر. ئىنسان ئۆزى ئۈچۈن ھېچقانداق ياخشىلىق ۋە پايدا يوق بىر نەرسىنى ياخشى كۆرۈشى مۇمكىن، ئۇرۇشقا چىقماي (ئۆيدە) ئولتۇرۇشمۇ بۇ ئىشلارنىڭ قاتارىدىندۇر. بۇنىڭدىن (يەنى ئۇرۇشقا چىقماي ئۆيدە ئولتۇرغاندىن كېلىدىغان) ئاقىۋەت يۇرتقا دۈشمەننىڭ ئىگە بولۇۋېلىشى ۋە (ئۇنىڭغا) ھۆكۈمرانلىق قىلىشىدۇر.

﴿(سىلەرگە نېمىنىڭ پايدىلىق ئىكەنلىكىنى) اللە بىلىدۇ، سىلەر بىلمەيسىلەر (شۇنىڭ ئۈچۈن اللە بۇيرۇغانغا ئالدىراڭلار﴾ يەنى اللە ئىشلارنىڭ كېيىنلىكىنى، دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە سىلەرگە پايدا قىلىدىغان نەرسىنى سىلەردىن ياخشىراق بىلگۈچىدۇر. (شۇنداق بولغان ئىكەن) توغرا يول تېپىشىڭلار ئۈچۈن سىلەر ئۇنىڭ چاقىرىقىغا ئاۋاز قوشۇپ، ئۇنىڭ بۇيرۇقىغا بويسۇنۇڭلار.

* * * * * * *

يَسْـَٔلُونَكَ عَنِ ٱلشَّهْرِ ٱلْحَرَامِ قِتَالٍ فِيهِ ۖ قُلْ قِتَالٌ فِيهِ كَبِيرٌ ۖ وَصَدٌّ عَن سَبِيلِ ٱللَّهِ وَكُفْرٌۢ بِهِۦ وَٱلْمَسْجِدِ ٱلْحَرَامِ وَإِخْرَاجُ أَهْلِهِۦ مِنْهُ أَكْبَرُ عِندَ ٱللَّهِ ۚ وَٱلْفِتْنَةُ أَكْبَرُ مِنَ ٱلْقَتْلِ ۗ وَلَا يَزَالُونَ يُقَـٰتِلُونَكُمْ حَتَّىٰ يَرُدُّوكُمْ عَن دِينِكُمْ إِنِ ٱسْتَطَـٰعُوا۟ ۚ وَمَن يَرْتَدِدْ مِنكُمْ عَن دِينِهِۦ فَيَمُتْ وَهُوَ كَافِرٌ فَأُو۟لَـٰٓئِكَ حَبِطَتْ أَعْمَـٰلُهُمْ فِى ٱلدُّنْيَا وَٱلْـَٔاخِرَةِ ۖ وَأُو۟لَـٰٓئِكَ أَصْحَـٰبُ ٱلنَّارِ ۖ هُمْ فِيهَا خَـٰلِدُونَ ﴿٢١٧﴾ إِنَّ ٱلَّذِينَ ءَامَنُوا۟ وَٱلَّذِينَ هَاجَرُوا۟ وَجَـٰهَدُوا۟ فِى سَبِيلِ ٱللَّهِ أُو۟لَـٰٓئِكَ يَرْجُونَ رَحْمَتَ ٱللَّهِ ۚ وَٱللَّهُ غَفُورٌ رَّحِيمٌ ﴿٢١٨﴾

*(ئى مۇھەممەد!) ئۇلار سەندىن: «ھارام قىلىنغان ئايدا ئۇرۇش قىلىشقا بولامدۇ؟» دەپ سورايدۇ، ئېيتقىنكى، «بۇ ئايدا ئۇرۇش قىلىش چوڭ گۇناھتۇر؛ اللە نىڭ يولىدىن توسۇش، اللە غا كۇفرىلىق قىلىش، مەسجىدى ھەرامدا (ئىبادەت قىلىشتىن) توسۇش ۋە مەسجىدى ھەرامدىن ئاھالىنى*

---

[1] بۇ يەردە ھىجرەت قىلىش يوق دېگەنلىك، مەككىدىن ھىجرەت قىلىپ چىقىشنى كۆرسىتىدۇ. لېكىن ھازىرمۇ ئۆزىنىڭ ئىبادەتلىرىنى ھەقىقي ئىسلام كۆرسەتمىسى بويىچە ئېلىپ بارالمىسا، ئىبادىتىنى تولۇق قىلىشقا تۇسالغۇ بولمايدىغان جايغا ھىجرەت قىلىش باردۇر.

*ھەيدەپ چىقىرىش اللّٰه نىڭ دەرگاھىدا تېخىمۇ چوڭ گۇناھتۇر، پىتنە (يەنى مۆمىنلەرگە زىيانداشلىق قىلىش) ئادەم ئۆلتۈرۈشتىنمۇ قاتتىق گۇناھتۇر. ئۇلار (يەنى كۇففارلار) قولىدىن كەلسىلا سىلەرنى دىنىڭلاردىن قايتۇرۇۋەتكەنگە قەدەر سىلەر بىلەن داۋاملىق ئۇرۇشىدۇ. سىلەردىن كىمكى ئۆز دىنىدىن قايتىپ كاپىر پېتى ئۆلسە، ئۇنىڭ ئەمەللىرى دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە بىكار بولۇپ كېتىدۇ. بۇنداق ئادەملەر ئەھلى دوزاختۇر، ئۇلار دوزاختا مەڭگۈ قالغۇچىلاردۇر*《217》*. شۈبھىسىزكى، ئىمان ئېيتقانلار، ھىجرەت قىلغانلار ۋە اللّٰه نىڭ يولىدا جىھاد قىلغانلار ئەنە شۇنداق كىشىلەر اللّٰه نىڭ رەھمىتىنى ئۈمىد قىلىدۇ، اللّٰه ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر*《218》.

## خورمازارلىقتا ئەۋەتىلگەن بىر قوشۇننىڭ ۋە ئۇرۇشۇش چەكلەنگەن ئايدا ئۇرۇششىنىڭ ھۆكمى توغرىسىدا

ئىبنى ئەبۇھاتەم، جۇندۇب ئىبنى ئابدۇللاھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر نەچچە كىشىدىن تەركىب تاپقان بىر قوشۇننى ئەبۇئۇبەيدە ئىبنى جەرراھنىڭ باشچىلىقىدا ئۇنىڭغا يولغا سالدى. ئەبۇئۇبەيدە ئىبنى جەرراھ سەپەرگە ئاتلىنىش ئالدىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن (ئايرىلىشقا چىدىماي) يىغلاپ سالغان ئىدى، ئۇنى ئېلىپ قېلىپ ئۇنىڭ ئورنىغا ئابدۇللاھ ئىبنى جەھشىنى قوشۇنغا باشلىق قىلدى. ئۇنىڭغا خەتتىن بىرنى يېزىپ بېرىپ، ئۇنى پالانى بىر يەرگە بارمىغۇچە خەتنى ئوقۇماسلىققا بۇيرۇپ: «(سەن خەتنى ئېچىپ كۆرگەندىن كېيىن) ھەمراھلىرىڭدىن بىر كىشىنىمۇ ئۆزەڭ بىلەن بىللە مېڭىشقا مەجبۇرلىمىغىن» دېدى. ئۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دېگەن يەرگە يېتىپ بارغاندىن كېيىن خەتنى ئوقۇپ: «ئىننا لىللاھ ۋەئىننا ئىلەيھى راجىئۇن» دېدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇ اللّٰه ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنىڭ (بۇيرۇقىغا) بويسۇنىمەن دەپ (ھەمراھلىرىغا) ئەھۋالدىن خەۋەر بېرىپ، ئۇلارغا خەتنى ئوقۇپ بەردى. (ئۇلارنىڭ ئىچىدىن) ئىككى كىشى ئارقىسىغا قايتىپ كەتتى، قالغانلار قېلىپ قالدى. ئۇلار ئىبنى ھەزرەمى دېگەن (كاپىرغا) يولۇقۇپ ئۇنى ئۆلتۈرۈۋەتتى. ئۇلار شۇ كۈننىڭ (يەنى ھېلىقى كاپىر ئۆلتۈرگەن كۈننىڭ ئۇرۇش قىلىش چەكلەنگەن) رەجەب ياكى ئۇرۇش چەكلەنمىگەن جۇمادىيە ئېيى ئىكەنلىكىنى بىلمەيتتى. شۇ ئىشتىن كېيىن مۇشرىكلار مۇسۇلمانلارغا: سىلەر ئۇرۇش چەكلەنگەن ئايدا ئۇرۇش قىلدىڭلار، دېدى. ئاندىن اللّٰه بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى. **﴿(ئى مۇھەممەد!) ئۇلار سەندىن: «ھارام قىلىنغان ئايدا ئۇرۇش قىلىشقا بولامدۇ؟» دەپ سورايدۇ، ئېيتقىنكى، «بۇ ئايدا ئۇرۇش قىلىش چوڭ گۇناھتۇر﴾.**

(بۇ قىسسە يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق بايان قىلىنىدى) تارىخشۇناس ئابدۇلمەلىك ئىبنى ھىشام، زىياد ئىبنى ئابدۇللاھ بۇكائىدىن مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق، ئىبنى يەسار مەدەنىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئابدۇللاھ ئىبنى جەھش ئىبنى رىئاب ئەسەدى دېگەن كىشىنى بىرىنچى قېتىملىق بەدرى ئۇرۇشىدىن كېيىنلا كەلگەن رەجەب ئېيىدا پەقەت مۇھاجىرلاردىنلا تەركىب تاپقان سەككىز كىشىلىك بىر قوشۇننى ئەۋەتىدۇ. ئۇنىڭغا بىر پارچە خەتنى بېرىپ ئۇنىڭغا ئىككى كۈن يول مېڭىپ بولمىغۇچە خەتنى ئوقۇماسلىقنى تاپىلايدۇ. ئۇ (ئىككى كۈن مېڭىپ بولغاندىن كېيىن) ھېلىقى خەتنى ئوقۇپ ئۇنىڭدىن (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام) نىڭ ئۇنى بۇيرۇغان ئىشقا مېڭىشىنى ۋە ھەمراھلىرىدىن بىر كىشىنىمۇ مەجبۇرلىماسلىقنى بۇيرۇغانلىقىنى بىلىدۇ. مۇھاجىرلاردىن تەركىب تاپقان كىشىلەر ئابدۇشەمسى ئىبنى مانافنىڭ جەمەتىدىن ئەبۇھۇزەيفە

ئىبنى ئۇتبە ۋە ئابدۇششەمس ئىبنى ماناف جەمەتىنىڭ ئىتتىپاقدىشىدىن بۇ قوشۇننىڭ باشلىقى ئابدۇللاھ ئىبنى جەھش ۋە ئەسەد ئىبنى خۇزەيمىنىڭ جەمەتىدىن ئۇكاش ئىبنى مۇھسىن ئىدى. نەۋفەل ئىبنى ئابدۇ مەنافنىڭ جەمەتىدىن ئۇتبە ئىبنى غەزۋان ئىبنى جابىر، زۆھرى ئىبنى كىلابنىڭ جەمەتىدىن سەئىد ئىبنى ۋاققاس، ئەدىي جەمەتىدىن ئامىر ئىبنى رەبىئە، تەمىم جەمەتىدىن ۋاقىد ئىبنى ئابدۇللاھ، سەئىد ئىبنى لەيسىنىڭ جەمەتىدىن، خالىد ئىبنى بەكرى ۋە ھارىس ئىبنى پەھرىنىڭ جەمەتىدىن سۇھەيل ئىبنى بەيزا قاتارلىقلار ئىدى.

ئابدۇللاھ ئىبنى جەھش ئىككى كۈن مېڭىپ بولغاندىن كېيىن خەتنى ئېچىپ ئوقۇدى. خەتتە ـ سەن بۇ خەتنى ئوقۇغاندىن كېيىن مەككە بىلەن تائىپنىڭ ئارىلىقىدىكى خورمازارلىققا بېرىپ، ئۇ يەردە قۇرەيشنى كۈزىتىپ بىزگە ئۇلارنىڭ خەۋىرىنى يەتكۈزگىن ـ دەپ يېزىلغان ئىكەن. ئابدۇللاھ ئىبنى جەھش خەتنى بىر قۇر ئوقۇپ بولۇپ (الله ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنىڭ بۇيرۇقىغا) بويسۇنىمەن، دەپ ھەمراھلىرىغا: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنى خورمازارلىققا بېرىپ، ئۇ يەردە قۇرەيشلەرنى كۈزىتىپ، ئۇلارنىڭ خەۋىرىنى ئېلىپ كېلىشىمگە بۇيرۇدى. مېنى سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردىن بىر كىشىنىمۇ مەن بىلەن بىللە مېڭىشقا مەجبۇرلىشىمنى توستى. شېھىت بولۇشنى خالايدىغانلار مەن بىلەن ماڭسۇن، خالىمايدىغانلار بولسا قايتىپ كەتسۇن، ئەمما مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇيرۇغىنىغا ماڭىمەن، دېدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇ ۋە ھەمراھلىرىدىن بىر كىشى ئايرىلىپ قالماي يولغا كەتتى.

ئاندىن ئۇلار ھىجازغا كېتىۋېتىپ بۇھران دېگەن يەرنىڭ يۇقىرى تەرىپىدىكى مەئدىن دېگەن يەرگە كەلگەندە سەئىد ئىبنى ئەبۇۋاققاس ۋە ئۇتبە ئىبنى غەزۋان ئىككىسى نۆۋەتلىشىپ مىنىپ كەلگەن تۆگىسىنى يوقىتىپ قويۇپ، ئۇنى ئىزدەش ئۈچۈن قوشۇندىن ئايرىلىپ قالدى. ئابدۇللاھ ئىبنى جەھش ۋە ئۇنىڭ قالغان ھەمراھلىرى (يولغا) مېڭىۋەردى. (ئۇلار كېلىپ) خورمازارلىققا چۈشتى. ئاندىن (ئۇلارنىڭ قېشىدىن) قۇرۇق ئۈزۈم، كۆنجۈت ۋە قۇرەيشنىڭ ماللىرىنى ئېلىپ ماڭغان بىر كارۋان ئۆتتى. كارۋان بىلەن (قۇرەيشلىكلەردىن) ئەمرى ئىبنى ھەزرەمى، ئوسمان ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى مۇغىيرە، ئۇنىڭ قېرىندىشى نەۋفەل ئىبنى ئابدۇللاھ ۋە ھىشام ئىبنى مۇغىيرىنىڭ ئازاد قىلىۋەتكەن قۇلى ھەكەم ئىبنى كىسانلار بار ئىدى. قۇرەيشلەر قوشۇننى كۆرۈپ ئۇلاردىن قورقتى. قۇرەيشلەر ئۇلارغا يېقىن بىر يەرگە كېلىپ چۈشتى، ئاندىن ئۇكاش ئىبنى مۇھسىن (دېگەن ساھابى) ئۇلارنىڭ يېنىغا باردى. ئۇ چېچىنى چۈشۈرىۋەتكەن ئىدى. قۇرەيشلىكلەر ئۇنى كۆرۈپ (ئۇلارنى ئۆمرە قىلغان كىشىلەركەن دەپ) ئۇلاردىن خاتىرجەم بولۇپ: (ئۇلار) ئۆمرە قىلغۇچىلار ئىكەن، ئۇلاردىن قورقۇپ كەتمىسەڭلەرمۇ بولغىدەك، دېيىشتى.

بۇ رەجەب ئېيىنىڭ ئاخىرقى كۈنى ئىدى. ساھابىلار ئۆز ـ ئارا مەسلىھەتلىشىپ: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم، ئەگەر سىلەر ئۇلارنى بۇ كېچە قويۇۋەتسەڭلار، ئۇلار ھەرەمگە كىرىپ كېتىدۇ، ئەگەر ئۇلارنى ئۆلتۈرسەڭلار، ئۇلارنى ئۇرۇش قىلىش چەكلەنگەن ئايدا ئۆلتۈرۈپ قالىسىلەر، دېيىشىپ ئىككىلىنىپ قېلىپ ئۇلارغا ھۇجۇم قىلىشتىن قورقتى. ئاندىن ئۇلار بىر ـ بىرىنى ئۇلارغا ھۇجۇم قىلىشقا رىغبەتلەندۈرۈپ، قۇرەيشلىكلەرنىڭ ئىچىدىن تۇتۇۋالغىنىنى ئۆلتۈرۈپ ئۇنىڭ مال ـ مۈلكىنى ئېلىۋېلىشقا بىرلىككە كەلدى. ئاندىن ۋاقىد ئىبنى ئابدۇللاھ تەمىمى دېگەن (ساھابە) ئەمرى ئىبنى ھەزرەمى دېگەن (كاپىرنى) ئوقيا بىلەن ئېتىپ ئۆلتۈردى. ئوسمان ئىبنى ئابدۇللاھ ۋە ھەكەم ئىبنى

كىسان دېگەن (ئىككى كاپىرنى) ئەسىرگە ئالدى. نەۋفەل ئىبنى ئابدۇللاھ دېگەن (كاپىرنى) قاچۇرۇپ قويۇپ تۇتالمىدى.

ئابدۇللاھ ئىبنى جەھش ۋە ئۇنىڭ ھەمراھلىرى كارۋاننى ۋە ئەسىرگە چۈشكەن ئىككى كىشىنى ئېلىپ مەدىنىگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كەلدى. ئىبنى ئىسھاق ئابدۇللاھ ئىبنى جەھشنىڭ ئادەملىرىنىڭ بەزىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئابدۇللاھ ھەمراھلىرىغا بىز ئولجا ئالغان نەرسىنىڭ بەشتىن بىر قىسمىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بېرىمىز، دېدى. بۇ اللہ ئولجا ئالغان نەرسىلەرنىڭ بەشتىن بىر قىسمىنى (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا) بۆلۈپ بېرىشنى پەرز قىلىشتىن بۇرۇن بولغان ئىدى. ئاندىن ئابدۇللاھ ئالغان ئولجىنىڭ بەشتىن بىر قىسمىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئايرىپ قېلىپ قالغىنىنى ئۆزىنىڭ ھەمراھلىرىغا ئۈلەشتۈرۈپ بەردى. ئاندىن ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كەلگەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن سىلەرنى ئۇرۇش چەكلەنگەن ئايدا ئۇرۇش قىلىشقا بۇيرۇمىغان ئىدىم» دەپ، كارۋان ۋە ئىككى ئەسىرنىڭ ئىشلىرىنى بىر تەرەپ قىلماي توختىتىپ قويۇپ، ئۇلار ئېلىپ كەلگەن ئولجىلاردىن كىچىككىنە بىر نەرسىنى ئېلىشقىمۇ ئۇنىمىدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇلارغا) شۇ گەپنى قىلىشى بىلەن (ئۇلار) باشقا ساھابىلارنىڭ تاپا ـ تەنىسىگە قالدى. (يەنى ساھابىلار ئۇلارغا مالامەت قىلغىلى تۇردى). ئۇلار ئۆزلىرىنى ھالاك بولدۇق دەپ گۇمان قىلدى. ئۇلارنىڭ قىلىپ سالغان ئىشى ئۈچۈن ئۇلارنى مۇسۇلمان قېرىنداشلىرى ئەيىبلىدى. يەنە بىر تەرەپتىن قۇرەيشلەر: مۇھەممەد ۋە ئۇنىڭ ساھابىلىرى ئۇرۇش چەكلەنگەن ئاينىڭ ھۆرمىتىنى قىلماي ئۇ ئايدا قان تۆكتى. ماللارنى بۇلىدى ۋە كىشىلەرنى ئەسىر ئالدى، دېگىلى تۇردى. ئاندىن مەككىدىكى مۇسۇلمانلار ئۇلارغا رەددىيە بېرىپ مۇنداق دېدى: ئۇلار (ساھابىلار قۇرەيشلىك كاپىرلاردىن) ئېلىۋالغان ئولجىنى شەئبان ئېيىدا (يەنى ئۇرۇش چەكلەنمىگەن ئايدا) ئالدى. يەھۇدىيلار بۇ ئىش بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا يانتاياق بولماقچى بولۇپ (يەنى يەھۇدىيلار ئۇ ئىشتا مۇنداق پال ئالدى) ئەمرى ئىبنى ھەزرەمى دېگەن كاپىرنى ۋاقىد ئىبنى ئابدۇللاھ ئۆلتۈرىۋەتتى. ئەمرى دېگەن ئۇرۇش ئاۋاتلاشتى. ھەزرەمي دېگەن ئۇرۇش ھازىرلاندى، ۋاقىد (ئىبنى ئابدۇللاھ) دېگەن ئۇرۇش قىززىپ كەتتى دېگەن بولىدۇ. (يەنى يەھۇدىيلار بۇلارنىڭ ئىسىملىرىنىڭ مەنىلىرىنى يېشىپ). اللہ ئۇلارغا شۇنى پۇتىۋېتىپىكەن دېدى (يەنى بۇ شۇملۇق ئۇلارنىڭ ئىسىملىرىدىن كېلىپ چىققان شۇڭا بۇنىڭ بىلەن سىنىڭ ھېچقانداق مۇناسىۋىتىڭ يوق دېيىشتى).

كىشىلەر ئارىسىدا گەپ ـ سۆز ناھايىتى كۆپىيىپ كەتكەندە اللہ پەيغەمبىرىگە بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: ﴿**(ئى مۇھەممەد!) ئۇلار سەندىن: «ھارام قىلىنغان ئايدا ئۇرۇش قىلىشقا بولامدۇ؟»** دەپ سورايدۇ، ئېيتقىنكى، **«بۇ ئايدا ئۇرۇش قىلىش چوڭ گۇناھتۇر؛ اللہ نىڭ يولىدىن توسۇش، اللہ غا كۇفرىلىق قىلىش، مەسجىدى ھەرامدا (ئىبادەت قىلىشتىن) توسۇش ۋە مەسجىدى ھەرامدىن ئاھالىنى ھەيدەپ چىقىرىش اللہ نىڭ دەرگاھىدا تېخىمۇ چوڭ گۇناھتۇر، پىتنە (يەنى مۆمىنلەرگە زىيانداشلىق قىلىش) ئادەم ئۆلتۈرۈشتىنمۇ قاتتىق گۇناھتۇر**﴾ يەنى ئەگەر سىلەر ئۇرۇش چەكلەنگەن ئايدا ئۆلتۈرگەن بولساڭلارمۇ ئۇلارنىڭ اللہ تائالاغا كاپىر بولۇشى، ئۇنىڭ يولىدىن ۋە ھەرەم مەسجىدىدىن توسقانلىقى، سىلەر ھەرەملىك تۇرۇپ سىلەرنى ھەرەمدىن چىقىرىۋەتكەنلىكى ﴿**اللہ نىڭ دەرگاھىدا، تېخىمۇ چوڭ گۇناھتۇر**﴾ يەنى سىلەرنىڭ ئۇلارنى ئۆلتۈرۈۋەتكىنىڭلاردىن ئېغىر گۇناھتۇر.

**﴿پىتنە (يەنى مۆمىنلەرگە زىيانداشلىق قىلىش) ئادەم ئۆلتۈرۈشتىنمۇ قاتتىق گۇناھتۇر﴾** يەنى ئۇلار بىر كىشى ئىسلامغا كىرىپ مۇسۇلمان بولغاندىن كېيىن ئۇنى دىنىدىن كۇپۇرغا قايتۇرۇش ئۈچۈن ئۇنى ئازابلايدۇ. بۇ ئاللاھ تائالانىڭ دەرگاھىدا ئادەم ئۆلتۈرگەندىنمۇ ئېغىر گۇناھتۇر.

**﴿ئۇلار (يەنى كۇففارلار) قولىدىن كەلسىلا سىلەرنى دىنىڭلاردىن قايتۇرۇۋەتكەنگە قەدەر سىلەر بىلەن داۋاملىق ئۇرۇشىدۇ﴾** يەنى ئۇلار (ئاللاھ تائالاغا) تەۋبە قىلماستىن ۋە (قىلىۋاتقان) ئەسكىلىكىدىن توختاپ قالماستىن ئۆزلىرىنىڭ ئەڭ يامان ئەسكىلىكىنى داۋاملاشتۇرغۇچىدۇر. ئىبنى ئىسھاق مۇنداق دەيدۇ: بۇ ھەقتە ئايەت چۈشۈپ ئاللاھ مۇسۇلمانلارنىڭ غەم ـ ئەندىشىسىنى ئاخىرلاشتۇرغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كارۋان ۋە ئىككى ئەسىرنىڭ ئىشلىرىنى قولىغا ئالدى. قۇرەيشلىكلەر ئوسمان ئىبنى ئابدۇللاھ ۋە ھەكەم ئىبنى كىسانلارغا فىدىيە بېرىپ ئۇلارنى قۇتۇلدۇرۇش ئۈچۈن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەلچى ئەۋەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بىزنىڭ (يوقاپكەتكەن تۆگىسىنى ئىزدەپ كەتكەن) ھەمراھىمىز سەئىد ئىبنى ئەبۇۋاققاس ۋە ئۇتبە ئىبنى غەزۋان قايتىپ كەلمىگىچە بىز ئۇ ئىككىسىنى (سىلەردىن) فىدىيە ئېلىپ قايتۇرۇپ بەرمەيمىز. بىز سىلەرنىڭ ئۇ ئىككىسىگە (زىيانكەشلىك قىلىشىڭلاردىن) قورقىمىز. ئەگەر سىلەر ئۇ ئىككىسىنى ئۆلتۈرۈۋەتسەڭلار بىزمۇ سىلەرنىڭ (بۇ) ئىككى ئادىمىڭلارنى ئۆلتۈرىمىز» دېدى. كېيىن سەئىد بىلەن ئۇتبىمۇ قايتىپ كەلدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلاردىن فىدىيە ئېلىپ ئۇ ئىككىسىنى قايتۇرۇپ بەردى. ھەكەم ئىبنى كىسان ئىسلامغا كىرىپ ياخشى مۇسۇلمان بولۇپ (مەئۇنە قۇدۇقى) دەپ ئاتىلىدىغان يەردە شېھىت بولۇپ كەتكۈچىلىك پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدا تۇردى. ئەمما ئوسمان ئىبنى ئابدۇللاھ مەككىگە كېتىپ ئۇ يەردە كاپىر ھالەتتە ئۆلدى.

ئىبنى ئىسھاق مۇنداق دەيدۇ: ئايەت چۈشكەندە ئابدۇللاھ ئىبنى جەھش ۋە ئۇنىڭ ھەمراھلىرىنىڭ ئۈستىدىكى غەم ـ ئەندىشە كۆتۈرۈلۈپ كەتتى. ئۇلار ئەجىر ئۈمىد قىلىپ (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا) مۇنداق دېدى: «ئى ئاللاھ نىڭ پەيغەمبىرى! بىز بۇ جەڭنىڭ جىھاد قىلغانلارنىڭ ئەجرى يېزىلىدىغان بىر جەڭ بولۇپ قېلىشىنى ئۈمىد قىلساق بولامدۇ؟» دەپ سورىدى. ئاندىن ئاللاھ بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى. **﴿شۈبھىسىزكى، ئىمان ئېيتقانلار، ھىجرەت قىلغانلار ۋە ئاللاھ نىڭ يولىدا جىھاد قىلغانلار ئەنە شۇنداق كىشىلەر ئاللاھ نىڭ رەھمىتىنى ئۈمىد قىلىدۇ، ئاللاھ ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر﴾** يەنى ئاللاھ ئۇلارنى ئۇنىڭدىنمۇ كاتتىسىنى (يەنى ئاللاھ نىڭ رەھمىتىنى ئۈمىد قىلىدىغان) قىلىپ قويىدى.

* * * * * * *

۞ يَسْـَٔلُونَكَ عَنِ ٱلْخَمْرِ وَٱلْمَيْسِرِ ۖ قُلْ فِيهِمَآ إِثْمٌ كَبِيرٌ وَمَنَٰفِعُ لِلنَّاسِ وَإِثْمُهُمَآ أَكْبَرُ
مِن نَّفْعِهِمَا ۗ وَيَسْـَٔلُونَكَ مَاذَا يُنفِقُونَ قُلِ ٱلْعَفْوَ ۗ كَذَٰلِكَ يُبَيِّنُ ٱللَّهُ لَكُمُ ٱلْـَٔايَٰتِ لَعَلَّكُمْ تَتَفَكَّرُونَ
﴿٢١٩﴾ فِى ٱلدُّنْيَا وَٱلْـَٔاخِرَةِ ۗ وَيَسْـَٔلُونَكَ عَنِ ٱلْيَتَٰمَىٰ ۖ قُلْ إِصْلَاحٌ لَّهُمْ خَيْرٌ ۖ وَإِن تُخَالِطُوهُمْ فَإِخْوَٰنُكُمْ ۚ
وَٱللَّهُ يَعْلَمُ ٱلْمُفْسِدَ مِنَ ٱلْمُصْلِحِ ۚ وَلَوْ شَآءَ ٱللَّهُ لَأَعْنَتَكُمْ ۚ إِنَّ ٱللَّهَ عَزِيزٌ حَكِيمٌ ﴿٢٢٠﴾

*(ئى مۇھەممەد!) سەندىن هاراق ۋە قىمار توغرىسىدا سورىشىدۇ، سەن ئۇلارغا: «بۇنىڭ ھەر ئىككىسىدە چوڭ گۇناھ ۋە كىشىلەرگە (ئازغىنا ماددى) پايدىمۇ بار، لېكىن ئۇلاردىكى گۇناھ پايدىغا قارىغاندا تېخىمۇ چوڭ» دېگىن، ئۇلار سەندىن نېمىنى سەدىقە قىلىش توغرۇلۇق سورايدۇ، «(ئېھتىياجدىن) ئارتۇقىنى (سەدىقە قىلىڭلار)» دېگىن. (دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ ئىشلىرىنى) تەپەككۇر قىلىشىڭلار ئۈچۈن اللە ئۆز ئايەتلىرىنى سىلەرگە شۇنداق بايان قىلىدۇ﴿219﴾. (ئى مۇھەممەد!) ئۇلار سەندىن يېتىملەر توغرۇلۇق سورىشىدۇ، ئېيتقىنكى، «(تەربىيىلەش، ماللىرىنى ئۆستۈرۈپ) ئۇلارنى تۈزەش ياخشىدۇر، ئۇلار بىلەن (ئۇلارغا پايدىلىق بولغان رەۋىشتە) ئارىلىشىپ ياشىساڭلار، ئۇ چاغدا (يەنى ئۇلارغا قېرىنداشلارچە مۇئامىلە قىلىڭلار)، ئۇلار سىلەرنىڭ دىنىي قېرىنداشلىرىڭلاردۇر. اللە (يېتىملەرنىڭ ئىشلىرىنى) بۇزغۇچى ۋە تۈزگۈچىنى بىلىپ تۇرىدۇ. ئەگەر اللە خالىسا، سىلەرنى (قىيىن ئىشقا تەكلىپ قىلىش بىلەن) چوقۇم جاپاغا سالاتتى». اللە ھەقىقەتەن غالىپتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر﴿220﴾.*

## هاراقنىڭ تەدرىجىي هالدا هارام قىلىنغانلىقى توغرىسىدا

ئىمام ئەھمەد، ئەبۇمەيسەرەدىن ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۆمەرنىڭ: ئى اللە! هاراقنى بىزگە ناھايىتى ئوچۇق بايان قىلىپ بەرسەڭ، دەپ دۇئا قىلىشى، اللە نىڭ هاراقنى هارام قىلىش ھەققىدە ئايەت نازىل قىلىشىنىڭ سەۋەبلىرىدىن بىرىدۇر. ﴿(ئى **مۇھەممەد!) سەندىن هاراق ۋە قىمار توغرىسىدا سورىشىدۇ، سەن ئۇلارغا: «بۇنىڭ ھەر ئىككىسىدە چوڭ گۇناھ ۋە كىشىلەرگە (ئازغىنا ماددى) پايدىمۇ بار، لېكىن ئۇلاردىكى گۇناھ پايدىغا قارىغاندا تېخىمۇ چوڭ» دېگىن**﴾.

ئۆمەر چاقىرىلىپ (بۇ ئايەت) ئۇنىڭغا ئوقۇپ بېرىلدى. ئاندىن ئۇ: ئى اللە! هاراقنىڭ (ھۆكمىنى) بىزگە تېخىمۇ ئوچۇق بايان قىلىپ بەرسەڭ! دېگەننى تەكرارلىدى. ئاندىن بۇ ئايەت چۈشتى: ﴿ئى مۆمىنلەر! سىلەر مەس بولساڭلار، نېمە دەۋاتقىنىڭلارنى بىلگىنىڭلارغىچە نامازغا يېقىنلاشماڭلار﴾[1] ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇئەززىنى نامازغا تۇرغاندا، مەس كىشى نامازغا يېقىنلاشمىسۇن! دەپ ئېلان قىلدى. ئاندىن ئۆمەر چاقىرتىلىپ (بۇ ئايەت) ئۇنىڭغا ئوقۇپ بېرىلدى. ئاندىن ئۇ: ئى اللە! هاراقنىڭ (ھۆكمىنى) بىزگە ناھايىتى ئوچۇق بايان قىلىپ بەرسەڭ دېگەننى يەنە تەكرارلىدى.

ئاندىن اللە تائالا بۇئايەتنى نازىل قىلدى: ﴿ئى مۆمىنلەر! هاراق ئىچىش، قىمار ئويناش، بۇتلار (يەنى چوقۇنۇش ئۈچۈن تىكلەنگەن تاشلار) غا چوقۇنۇش، پال ئوقلىرى بىلەن پال سېلىش شەيتاننىڭ ئىشى، پاسكىنا قىلىقلاردۇر، بەختكە ئېرىشىشىڭلار ئۈچۈن شەيتاننىڭ ئىشىدىن يىراق بولۇڭلار شەيتان هاراق، قىمار ئارقىلىق ئاراڭلاردا دۈشمەنلىك، ئاداۋەت تۇغدۇرماقچى، سىلەرنى نامازدىن ۋە اللە نى ياد ئېتىشتىن توسماقچى بولىدۇ، سىلەر ئەمدى (هاراقتىن، قىماردىن) يانمامسىلەر؟﴾[2].

ئاندىن ئۆمەر چاقىرتىلىپ ئۇنىڭغا (بۇ ئايەت) ئوقۇپ بېرىلىپ ﴿سىلەر ئەمدى (هاراقتىن، قىماردىن) يانمامسىلەر؟﴾ دېگەن يەرگە يەتكەندە ئۆمەر: ياندۇق، ياندۇق! دەپ كەتتى. ئەبۇداۋۇد،

---

[1] سۈرە نىسا 43 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى

[2] سۈرە مائىدە 90 — 91 - ئايەتلەر.

تىرمىزى ۋە نەسەئى قاتارلىقلارمۇ (ۋەقەلىكنى) يۇقىرىقىغا ئوخشاش رىۋايەت قىلدى. بۇ توغرىدىكى ھەدىسلەرنى الله خالىسا ئالدىمىزدا ئۇچرىتىمىز.

﴿(ئى مۇھەممەد!) سەندىن ھاراق ۋە قىمار توغرىسىدا سورىشىدۇ﴾ ئۆمەر ئىبنى خەتتاب دېگەندەك ئەقلىنى كەتكۈزىدىغان نەرسىنىڭ ھەممىسى ھاراق ھېسابلىنىدۇ. ﴿سەن ئۇلارغا: «بۇنىڭ ھەر ئىككىسىدە چوڭ گۇناھ ۋە كىشىلەرگە (ئازغىنا ماددى) پايدىمۇ بار﴾ يەنى ھاراق بىلەن قىمار دىنىي جەھەتتىن گۇناھتۇر. ئەمما (ئۇلاردىكى) ئازغىنە پايدىلار: بەدەنگە ئازراق پايدا قىلىش، تاماقنى سىڭدۈرۈش، ئادەمنىڭ ھاجەتلىرىنى راۋانلاشتۇرۇش، بەزى كىشىلەرنىڭ نېرۋىسىنى ئۆتكۈر قىلىش، ئۇنىڭدىن لەززەتلىنىش، ئۇنىڭغا ئالاقىدار تىجارەتتىن تاپقان پۇلدىن پايدىلىنىش ۋە قىمار ئويناپ ئۇتتۇۋالغان پۇلنى ئۆزىگە ۋە بالا ـ چاقىلىرىغا سەرپ قىلىپ بېرىشتەك ماددىي پايدىلاردۇر. لېكىن بۇ ئازغىنا ماددىي پايدىلار ئۇنىڭ دىنىغا ۋە ئەقلىگە كەلتۈرىدىغان زىيانغا سېلىشتۇرغاندا ناھايىتىمۇ ھېچ ئەرزىمەس بىر پايدىدۇر.

﴿لېكىن ئۇلاردىكى گۇناھ پايدىغا قارىغاندا تېخىمۇ چوڭ» دېگىن﴾ شۇنىڭ بىلەن بۇ ئايەت ھاراقنىڭ قەتئىي ھارام قىلىنىشى ئۈچۈن ئاساس بولدى. بۇ ئايەت (ھاراقنى پۈتۈنلەي ھارام قىلىشتا) ئوچۇق ئەمەس ئىدى. شۇڭا ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ (بۇ ئايەت ئۇنىڭغا ئوقۇپ بېرىلگەندە): ئى الله! ھاراقنىڭ (ھۆكمىنى) بىزگە ناھايىتى ئوچۇق بايان قىلىپ بەرگىن! دېدى. (ئاندىن) ئۇنىڭ ھاراملىقىغا سۈرە مائىدىدىكى بۇ ئوچۇق ئايەت چۈشتى. ﴿ئى مۆمىنلەر! ھاراق ئىچىش، قىمار ئويناش، بۇتلار (يەنى چوقۇنۇش ئۈچۈن تىكلەنگەن تاشلار) غا چوقۇنۇش، پال ئوقلىرى بىلەن پال سېلىش شەيتاننىڭ ئىشى، پاسكىنا قىلىقلاردۇر، بەختكە ئېرىشىشىڭلار ئۈچۈن شەيتاننىڭ ئىشىدىن يىراق بولۇڭلار﴾[1].

ئىبنى ئۆمەر، شەئبىي، مۇجاھىد، قەتادە، رەبىيئ ئىبنى ئەنەس، ئابدۇراھمان ئىبنى زەيد ئىبنى ئەسلەم قاتارلىقلار: ﴿ئى مۇھەممەد!) سەندىن ھاراق ۋە قىمار توغرىسىدا سورىشىدۇ، سەن ئۇلارغا: «بۇنىڭ ھەر ئىككىسىدە چوڭ گۇناھ بار﴾ دېگەن بۇ ئايەت ھاراقنى (ھارام قىلىش توغرىسىدا) بىرىنچى بولۇپ چۈشكەن ئايەتتۇر. ئاندىن سۈرە نىسادىكى: ﴿ئى مۆمىنلەر! سىلەر مەس بولساڭلار، نېمە دەۋاتقىنىڭلارنى بىلگىنىڭلارغىچە، نامازغا يېقىنلاشماڭلار﴾[2] دېگەن ئايەت چۈشتى. ئاندىن سۈرە مائىدىدىكى ئايەت چۈشۈپ ھاراقنى قەتئىي يوسۇندا ھارام قىلىۋەتتى، دېيىشتى.

## مال ـ مۈلۈكنىڭ ئارتۇقىنى سەدىقە قىلىشقا بۇيرۇش توغرىسىدا

﴿ئۇلار سەندىن نېمىنى سەدىقە قىلىش توغرۇلۇق سورايدۇ، «(ئېھتىياجدىن) ئارتۇقىنى (سەدىقە قىلىڭلار)» دېگىن﴾ بۇئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ھەكەم، مۇقسىمدىن ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلدۇ: يەنى بالا ـ چاقىلىرىڭلارنىڭ ئېھتىياجىدىن ئاشقان نەرسىنى كۆرسىتىدۇ.

[1] سۈرە مائىدە 90 ـ ئايەت.
[2] سۈرە نىسا 43 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

ئىبنى ئۆمەر، مۇجاھىد، ئەتا، ئىكرىمە، سەئىد ئىبنى جۇبەير، مۇھەممەد ئىبنى كەئب، ھەسەن، قەتادە، قاسىم، سالىم، ئەتا خۇراسانىي، رەبىيئ ئىبنى ئەنەس ۋە باشقىلارمۇ (بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە) يۇقىرىدا ئىبنى ئابباس دېگەنگە ئوخشاش بايان قىلدى.

ئىبنى جەرىر، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، بىر كىشى: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مېنىڭ قېشىمدا بىر دىنار بار (كىمگە) سەدىقە قىلىمەن؟ دېگەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنى ئۆزەڭگە سەرپ قىل» دېدى. ئۇ: مېنىڭ يېنىمدا يەنە بىرى بار، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنى ئايالىڭغا سەرپ قىل» دېدى. ئۇ: مېنىڭ يېنىمدا يەنە بىرى بار، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنى بالىلىرىڭغا سەرپ قىل» دېدى. ئۇ: مېنىڭ يېنىمدا يەنە بىرى بار، دېدى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەن (ئۇنى قەيەرگە سەرپ قىلىشنى ئۆزەڭ ياخشى بىلىسەن» دېدى.

ئىمام مۇسلىم، جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: شۇبھىسىزكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر كىشىگە: «سەدىقىنى ئۆزەڭدىن باشلاپ (ئالدى بىلەن) ئۆزەڭگە سەرپ قىلغىن، ئۆزەڭدىن ئاشسا بالا ـ چاقىلىرىڭغا، ئەگەر بالا ـ چاقىلىرىڭدىن ئاشسا ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىڭغا، ئەگەر ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىڭدىن ئاشسا ئەتراپىڭدىكى كىشىلەرگە سەدىقە قىلغىن» دېدى.

ھەدىستە يەنە مۇنداق دەپ كەلدى: «ئى ئادەم بالىسى! مېلىڭنىڭ ئېشىپ قالغىنىنى سەدىقە بەرگىنىڭ سەن ئۈچۈن جەزمەن ياخشىدۇر. ئېشىپ قالغىنىنى (سەدىقە بەرمەي) تۇتۇپ تۇرغىنىڭ سەن ئۈچۈن ياماندۇر. ئېشىپ قالمايدىغانىغا مالامەت قىلىنمايسەن»[1].

﴿(دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ ئىشلىرىنى) تەپەككۇر قىلىشىڭلار ئۈچۈن الله ئۆز ئايەتلىرىنى سىلەرگە شۇنداق بايان قىلىدۇ﴾ يەنى سىلەرگە بۇ ھۆكۈملەرنى بايان قىلغاندەك سىلەرنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ ئىشلىرىنى ئويلىشىڭلار ئۈچۈن بۇنىڭدىن باشقا ئايەتلىرىدىكى ھۆكۈملىرىنىمۇ بايان قىلىپ بېرىدۇ.

ئەلى ئىبنى ئەبۇتالىپ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ، الله نىڭ ﴿(دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ ئىشلىرىنى) تەپەككۇر قىلىشىڭلار ئۈچۈن﴾ دېگەن سۆزىنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: يەنى دۇنيانىڭ تۈگەپ كېتىدىغانلىقى ۋە مەڭگۈ يوقالماي تۇرىدىغان ئاخىرەتنىڭ يېقىنلىشىۋاتقانلىقى توغرىسىدا ئويلىنىشىڭلار ئۈچۈن.

## يېتىملارنىڭ ماللىرىنى تۈزەش توغرىسىدا

**﴿ئى مۇھەممەد!) ئۇلار سەندىن يېتىملەر توغرۇلۇق سورىشىدۇ، ئېيتقىنكى، «(تەربىيىلەش، ماللىرىنى ئۆستۈرۈپ) ئۇلارنى تۈزەش ياخشىدۇر، ئۇلار بىلەن (ئۇلارغا پايدىلىق بولغان رەۋىشتە) ئارىلىشىپ ياشىساڭلار، ئۇ چاغدا (يەنى ئۇلارغا قېرىنداشلارچە مۇئامىلە قىلىڭلار)، ئۇلار سىلەرنىڭ دىني قېرىنداشلىرىڭلاردۇر. الله (يېتىملەرنىڭ ئىشلىرىنى) بۇزغۇچى ۋە تۈزگۈچىنى بىلىپ تۇرىدۇ. ئەگەر الله خالىسا، سىلەرنى (قىيىن ئىشقا تەكلىپ قىلىش بىلەن) چوقۇم جاپاغا سالاتتى»﴾.**

[1] يەنى سېنىڭ تۇرمۇش ئەھۋالىڭ سەن سەدىقە قىلماقچى بولغان كىشىنىڭ تۇرمۇش ئەھۋالى بىلەن ئوخشاش بولۇپ قالسا، ياكى سەندىكى مال ـ مۈلۈك سېنىڭ تۇرمۇش خىراجىتىڭ ئۈچۈن ئېشىپ قالماي يەتسە ئۇنداقتا سەدىقە قىلمىساڭمۇ ئەيىبلىنىك ھېسابلانمايسەن.

ئىبنى جەرىر، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: اللە تائالانىڭ: ﴿يېتىمنىڭ مېلىنى تاكى ئۇ بالاغەتكە يەتكەنگە قەدەر ئۇنىڭغا ئەڭ پايدىلىق ئۇسۇلدا تەسەررۇپ قىلىڭلار﴾[1] ﴿زۇلۇم قىلىپ يېتىملەرنىڭ مال ـ مۈلكىنى (ناھەق) يەۋالىدىغانلار، شۈبھىسىزكى، قورسىقىغا (قىيامەت كۈنى يېنىپ تۇرىدىغان) ئوتنى يەۋالغان بولىدۇ، ئۇلار يېنىپ تۇرغان ئوتقا (يەنى دوزاخقا) كىرىدۇ﴾[2]. دېگەن ئايەتلىرى چۈشكەندە ئۆزلىرىنىڭ يېنىدا يېتىم باللار بار كىشىلەر ئۇلارنىڭ يېمەك ـ ئىچمەكلىرىنى ئۆزلىرىنىڭ يېمەك ـ ئىچمەكلىرىدىن ئايرىۋەتتى. ئاندىن ئۇ كىشى بۇ (يېتىم بالا) ئۇچۈن ئۇنىڭ يېمەكلىكىدىن جىق ئايرىپ ساقلاپ قوياتتى. ئۇ بالا شۇ يېمەكلىكنى يەيتتى ياكى يەپ بولالمىغىنى (ئېچىپ) بۇزۇلۇپ قالاتتى. بۇنداق قىلىش ئۇلارغا ئېغىر كەلدى. ئاندىن ئۇلار بۇ ئىشنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا خەۋەر قىلدى. شۇنىڭ بىلەن اللە بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: **﴿ئى مۇھەممەد!) ئۇلار سەندىن يېتىملەر توغرۇلۇق سورىشىدۇ، ئېيتقىنكى، «(تەربىيلەش، ماللىرىنى ئۆستۈرۈپ) ئۇلارنى تۈزەش ياخشىدۇر، ئۇلار بىلەن (ئۇلارغا پايدىلىق بولغان رەۋىشتە) ئارىلىشىپ ياشىساڭلار، ئۇ چاغدا (يەنى ئۇلارغا قېرىنداشلارچە مۇئامىلە قىلىڭلار)، ئۇلار سىلەرنىڭ دىني قېرىنداشلىرىڭلاردۇر. اللە (يېتىملەرنىڭ ئىشلىرىنى) بۇزغۇچى ۋە تۈزگۈچىنى بىلىپ تۇرىدۇ. ئەگەر اللە خالىسا، سىلەرنى (قىيىن ئىشقا تەكلىپ قىلىش بىلەن) چوقۇم جاپاغا سالاتتى»﴾.**

ئاندىن ئۇلار بۇ (يېتىملارنىڭ) يېمەك ـ ئىچمەكلىرىنى ئۆزلىرىنىڭ يېمەك ـ ئىچمەكلىرىگە قوشۇۋەتتى.

ئەبۇداۋۇد، نەسەئى ۋە ھاكىم قاتارلىقلارمۇ يۇقىرىدا ئىبنى ئابباس دېگەنگە ئوخشاش بايان قىلدى. بۇ ئايەتنىڭ چۈشۈش سەۋەبى توغرىسىدا سۆزلىگەن ئالىملارمۇ ئوخشاش بايان قىلدى.

ۋەكىئە ئىبنى جەرراھ، ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنهانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: يېتىمنىڭ مەندىكى قۇشلارنىڭ مايىقچىلىك تائامىنىڭمۇ مېنىڭ يېمەك ـ ئىچمىكىمگە ئارىلىشىپ قېلىشىنى ھەقىقەتەن يامان كۆرىمەن.

**﴿(تەربىيلەش، ماللىرىنى ئۆستۈرۈپ) ئۇلارنى تۈزەش ياخشىدۇر﴾** يەنى ئالاھىدە كۆڭۈل بۆلۈڭلار. **﴿ئۇلار بىلەن (ئۇلارغا پايدىلىق بولغان رەۋىشتە) ئارىلىشىپ ياشىساڭلار، ئۇ چاغدا (يەنى ئۇلارغا قېرىنداشلارچە مۇئامىلە قىلىڭلار)، ئۇلار سىلەرنىڭ دىني قېرىنداشلىرىڭلاردۇر﴾** يەنى ئەگەر سىلەر ئۆزەڭلارنىڭ يېمەك ـ ئىچمەكلىرىڭلارنى ئۇلارنىڭ يېمەك ـ ئىچمەكلىرىگە ئارىلاشتۇرساڭلار سىلەرگە ھېچ گۇناھ يوق. چۈنكى، ئۇلار سىلەرنىڭ دىندىكى قېرىنداشلىرىڭلاردۇر.

شۇڭا اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: **﴿اللە (يېتىملەرنىڭ ئىشلىرىنى) بۇزغۇچى ۋە تۈزگۈچىنى بىلىپ تۇرىدۇ﴾** يەنى اللە ئۇنىڭ نىيىتىنى يېتىمنىڭ ئىشىنى بۇزىدىغانلىقىنى ياكى تۈزەيدىغانلىقىنى بىلىدۇ.

**﴿ئەگەر اللە خالىسا، سىلەرنى (قىيىن ئىشقا تەكلىپ قىلىش بىلەن) چوقۇم جاپاغا سالاتتى﴾** يەنى ئەگەر اللە خالىسا ئەلۋەتتە (ئىشنى) سىلەرگە قىيىنلاشتۇرۇپ بېرەتتى. لېكىن ئۇ سىلەرگە ئاسانلاشتۇرۇپ بەردى. سىلەرگە (ئۇ يېتىملارنىڭ يېمەك ـ ئىچمەكلىرىنى) ئۇلارغا پايدىلىق ئۇسۇلدا (ئۆزەڭلارنىڭ يېمەك ـ ئىچمەكلىرىڭلارنى ئۇلارغا زۇلۇم قىلماستىن) قوشۇشقا رۇخسەت بەردى.

[1] سۈرە ئەنئام 152 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[2] سۈرە نىسا 10 ـ ئايەت

الله تائالا بۇ توغرىدا (ئۇلارنىڭ يېمەك ـ ئىچمەكلىرىنى ئۇلارغا پايدىلىق ئۇسۇلدا قوشۇش توغرىسىدا) مۇنداق دېدى: ﴿يېتىمنىڭ مېلىنى تاكى ئۇ بالاغەتكە يەتكەنگە قەدەر ئۇنىڭغا ئەڭ پايدىلىق ئۇسۇلدا تەسەررۇپ قىلىڭلار﴾[1].

* * * * * * *

وَلَا تَنكِحُوا۟ ٱلْمُشْرِكَـٰتِ حَتَّىٰ يُؤْمِنَّ ۚ وَلَأَمَةٌ مُّؤْمِنَةٌ خَيْرٌ مِّن مُّشْرِكَةٍ وَلَوْ أَعْجَبَتْكُمْ ۗ وَلَا تُنكِحُوا۟ ٱلْمُشْرِكِينَ حَتَّىٰ يُؤْمِنُوا۟ ۚ وَلَعَبْدٌ مُّؤْمِنٌ خَيْرٌ مِّن مُّشْرِكٍ وَلَوْ أَعْجَبَكُمْ ۗ أُو۟لَـٰٓئِكَ يَدْعُونَ إِلَى ٱلنَّارِ ۖ وَٱللَّهُ يَدْعُوٓا۟ إِلَى ٱلْجَنَّةِ وَٱلْمَغْفِرَةِ بِإِذْنِهِۦ ۖ وَيُبَيِّنُ ءَايَـٰتِهِۦ لِلنَّاسِ لَعَلَّهُمْ يَتَذَكَّرُونَ ﴿٢٢١﴾

***(ئى مۇسۇلمانلار!) مۇشرىك ئاياللار ئىمان ئېيتمىغىچە ئۇلارنى نىكاھىڭلارغا ئالماڭلار. (ھۆر) مۇشرىك ئايال (ھۆسن ـ جامالى ۋە مېلى بىلەن) سىلەرنى مەپتۇن قىلغان تەقدىردىمۇ، مۆمىن دېدەك، ئەلۋەتتە، ئۇنىڭدىن ئارتۇقتۇر. مۇشرىك ئەرلەر ئىمان ئېيتمىغىچە مۆمىن ئاياللارنى ئۇلارغا ياتلىق قىلماڭلار، (ھۆر) مۇشرىك ئەر سىلەرنى مەپتۇن قىلغان تەقدىردىمۇ مۆمىن قۇل ئەلۋەتتە، ئۇنىڭدىن ئارتۇقتۇر. ئەنە شۇلار (يەنى مۇشرىك ئەر ۋە ئاياللار سىلەرنى) دوزاخقا چاقىرىدۇ، الله ئۆزئىرادىسى بويىچە (سىلەرنى) جەننەتكە، مەغپىرەتكە چاقىرىدۇ، كىشىلەر پەند ـ نەسىھەت ئالسۇن دەپ الله ئۇلارغا ئۆز ئايەتلىرىنى بايان قىلىدۇ﴿221﴾.***

## مۇشرىكلار بىلەن نىكاھلىنىشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

الله مۆمىنلەرگە بۇتقا ياكى ئۇنىڭدىن باشقا نەرسىلەرگە چوقۇنىدىغان مۇشرىك ئاياللارنى ئېلىشنى ھارام قىلدى. لېكىن يەھۇدىي ۋە خرىستىئان ئاياللارنى ئېلىشقا بولىدۇ[2]. الله بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿سىلەردىن ئىلگىرى كىتاب بېرىلگەنلەر (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) دىن بولغان ئەففە ئاياللارنىڭ مەھرىنى بەرسەڭلار، ئىپپەتلىك بولغىنىڭلار ۋە ئاشكارا ـ يوشۇرۇن پاھىشىنى كۆزلىمىگىنىڭلار ھالدا (ئۇلارنى ئالساڭلار)، ئۇلار سىلەرگە ھالالدۇر﴾[3].

﴿(ئى مۇسۇلمانلار!) مۇشرىك ئاياللار ئىمان ئېيتمىغىچە ئۇلارنى نىكاھىڭلارغا ئالماڭلار﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەلى ئىبنى ئەبۇتەلھە، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: الله تائالا يەھۇدىي ياكى خرىستىئان دىنىغا ئېتىقاد قىلىدىغان ئاياللارنى بۇ ھارامدىن ئىستىسنا قىلدى. مۇجاھىد، ئىكرىمە، سەئىد ئىبنى جۇبەير، مەكھۇل، ھەسەن، زەھھاك، زەيد ئىبنى ئەسلەم، رەبىيئ ئىبنى ئەنەس ۋە باشقىلارمۇ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسىنى يۇقىرىدا ئىبنى ئابباس دېگەنگە ئوخشاش بايان قىلدى.

ئەبۇجەئفەر ئىبنى جەرىر، يەھۇدىي ۋە خرىستىئان ئاياللارنى ئېلىشنىڭ دۇرۇسلۇقىغا ھەممە ئالىملارنىڭ بىرلىككە كەلگەنلىكىنى سۆزلەپ بولغاندىن كېيىن، بۇ ھەقتە يەنە مۇنداق دېدى: ئۇنى

---

[1] سۈرە ئەنئام 152 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[2] گەرچە بۇ ئاياللار ھەقىقىي مۆمىن ئاياللار بولمىسىمۇ الله تەرىپىدىن چۈشكەن بىر كىتابقا ئىمان كەلتۈرگەنلىكى ئۈچۈن الله ئۇلارنى ئېلىشقا رۇخسەت قىلدى.

[3] سۈرە مائىدە 5 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

(شۇ ئاياللار بىلەن توي قىلىشنى) ئۆمەر يامان كۆردى. چۈنكى، (ئۇنىڭ يامان كۆرۈشى)، (مۇسۇلمان) ئاياللارنى ئېلىشتىن يۈز ئۆرۈپ قېلىشى، ياكى بۇنىڭدىن باشقا بىر تەرەپلىرىنى ئويلىغانلىقى ئۈچۈندۇر.

ئەبۇكۇرەيب، شەقىقنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ھۇزەيفە دېگەن ساھابە بىر يەھۇدىي ئايال بىلەن توي قىلدى، ئۆمەر ئۇنىڭغا: ئۇ ئايالنىڭ خېتىنى بەرگىن دەپ خەت يازدى. ئاندىن ھۇزەيفە: مەن ئۇنىڭ خېتىنى بېرىدىغانغا، سەن ئۇنى ھارام دەپ گۇمان قىلامسەن؟ دەپ جاۋاب يازدى. ئاندىن ئۆمەر: مەن ئۇنى ھارام دەپ گۇمان قىلمايمەن، لېكىن مەن ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى يولدىن چىقىپ كەتكەن ئەسكى ئاياللارنى ئېلىپ قېلىشىڭلاردىن قورقىمەن، دەپ جاۋاب بەردى.

ئىبنى جەرىر، زەيد ئىبنى ۋەھبدىن ئۆمەر ئىبنى خەتتابنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مۇسۇلمان ئەر، خرىستىئان ئايال بىلەن توي قىلسا بولىدۇ (ئۇلار بىلەن توي قىلماسلىق ياخشىراقتۇر). لېكىن مۇسۇلمان ئاياللار خرىستىئان ئەرلەر بىلەن توي قىلىشقا قەتئىي بولمايدۇ.

ئىبنى ئەبۇھاتەم مۇنداق دەپ رىۋايەت قىلىدۇ: ئىبنى ئۆمەر يەھۇدىي ۋە خرىستىئان ئاياللارنى ئېلىشنى يامان كۆرەتتى. ئۇ (الله نىڭ): **﴿(ئى مۇسۇلمانلار!) مۇشرىك ئاياللار ئىمان ئېيتمىغىچە ئۇلارنى نىكاھىڭلارغا ئالماڭلار﴾** دېگەن ئايىتىگە باشقىچە مەنە بەردى. ئىمام بۇخارى، ئىبنى ئۆمەرنىڭ: مەن خرىستىئان ئايالنىڭ پەرۋەردىگارىم ئىسا دېگەنلىكىدىن چوڭراق (الله تائالاغا بولغان) شېرىكنى بىلمەيمەن، دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلدى.

ھەدىستە ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «تويدا قىلىشتا ئايالنىڭ: بايلىقى، نەسەبى، چىرايى، ۋە دىنىدىن ئىبارەت تۆت خىسلىتى كۆزدە تۇتۇلىدۇ. سەن دىندارغا ئېرىشكىن[1]، (ئەگەر ئۇنداق قىلمىساڭ) زىيان تارتىپ قالىسەن».

ئىبنى ئۆمەر، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «دۇنيا دېگەن مەنپەئەتتۇر. دۇنيا مەنپەئەتلىرىنىڭ ئەڭ ياخشىسى تەقۋا ئاياللاردۇر».

**﴿مۇشرىك ئەرلەر ئىمان ئېيتمىغىچە مۆمىن ئاياللارنى ئۇلارغا ياتلىق قىلماڭلار﴾** يەنى سىلەر مۆمىن ئاياللارنى مۇشرىك ئەرلەرگە نىكاھلاپ بەرمەڭلار. الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: **﴿(ھۆر) مۇشرىك ئەر سىلەرنى مەپتۇن قىلغان تەقدىردىمۇ مۆمىن قۇل ئەلۋەتتە، ئۇنىڭدىن ئارتۇقتۇر﴾** يەنى مۆمىن گەرچە باشقىلارنىڭ قول ئاستىدا ئىشلەيدىغان قۇل بولسىمۇ باشلىق بولغان كاپىردىن ياخشىدۇر.

**﴿ئەنە شۇلار (يەنى مۇشرىك ئەر ۋە ئاياللار سىلەرنى) دوزاخقا چاقىرىدۇ﴾** يەنى ئۇلار بىلەن (يەنى مۇسۇلمانلار بىلەن كاپىرلار توي قىلسا، كاپىرلار بىلەن) ياشاش ۋە ئارىلىشىش جەريانىدا ئۇلارنى دۇنيانى ياخشى كۆرۈشكە ۋە ئۇنى ئاخىرەتتىن ئۈستۈن كۆرۈشكە ئېلىپ بارىدۇ. بۇنىڭ ئاقىۋىتى بەك ياماندۇر.

**﴿الله ئۆز ئىرادىسى بويىچە (سىلەرنى) جەننەتكە، مەغپىرەتكە چاقىرىدۇ﴾** يەنى ئۆزىنىڭ يول قويۇپ بەرگەن نەرسىسى، بۇيرۇقى ۋە چەكلىگەن نەرسىسى بىلەن بىرگە چاقىرىدۇ. **﴿كىشىلەر پەند - نەسىھەت ئالسۇن دەپ الله ئۇلارغا ئۆز ئايەتلىرىنى بايان قىلىدۇ﴾**.

---

[1] يەنى سەن توي قىلماقچى بولساڭ، توي قىلماقچى بولغان ئايالنىڭ تۆت نەرسىسگە، يەنى مال - مۈلكىگە، نەسەبىگە، چىرايىغا ۋە دىنىغا قارىغىن، ئەگەر ئۇ ئايالدا باشقا ئۈچ تەرەپى تېپىلماي پەقەت دىنىلا تېپىلغان بولسا، سەن ئۇنى ئېلىۋەرگىن.

* * * * * * *

وَيَسْـَٔلُونَكَ عَنِ ٱلْمَحِيضِ ۖ قُلْ هُوَ أَذًى فَٱعْتَزِلُوا۟ ٱلنِّسَآءَ فِى ٱلْمَحِيضِ ۖ وَلَا تَقْرَبُوهُنَّ حَتَّىٰ
يَطْهُرْنَ ۖ فَإِذَا تَطَهَّرْنَ فَأْتُوهُنَّ مِنْ حَيْثُ أَمَرَكُمُ ٱللَّهُ ۚ إِنَّ ٱللَّهَ يُحِبُّ ٱلتَّوَّٰبِينَ وَيُحِبُّ ٱلْمُتَطَهِّرِينَ
﴿٢٢٢﴾ نِسَآؤُكُمْ حَرْثٌ لَّكُمْ فَأْتُوا۟ حَرْثَكُمْ أَنَّىٰ شِئْتُمْ ۖ وَقَدِّمُوا۟ لِأَنفُسِكُمْ ۚ وَٱتَّقُوا۟ ٱللَّهَ وَٱعْلَمُوٓا۟ أَنَّكُم
مُّلَٰقُوهُ ۗ وَبَشِّرِ ٱلْمُؤْمِنِينَ ﴿٢٢٣﴾

*(ئى مۇھەممەد!) ئۇلار سەندىن ھەيز توغرۇلۇق (يەنى ھەيزدار ئايال بىلەن جىنسىي ئالاقە قىلىشنىڭ دۇرۇسلىقى ياكى دۇرۇس ئەمەسلىكى توغرۇلۇق) سورايدۇ. ئېيتقىنكى، «ھەيز زىيانلىقتۇر (يەنى ھەيز مەزگىلىدە جىنسىي ئالاقە قىلىش ئەر ـ خوتۇن ھەر ئىككىسىگە زىيانلىقتۇر)، ھەيز مەزگىلىدە ئاياللىرىڭلاردىن نېرى تۇرۇڭلار، (ھەيزدىن) پاك بولغۇچە ئۇلارغا يېقىنچىلىق قىلماڭلار، پاك بولغاندا، ئۇلارغا اللە بۇيرۇغان جايدىن يېقىنچىلىق قىلىڭلار». اللە ھەقىقەتەن تەۋبە قىلغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ. (ھارامدىن ۋە نىجاسەتتىن) پاك بولغۇچىلارنى ھەقىقەتەن دوست تۇتىدۇ*[222]. *ئاياللىرىڭلار سىلەر ئۈچۈن (خۇددى) ئېكىنزارلىقتۇر (يەنى نەسىل تېرىيدىغان جايدۇر)، ئېكىنزارلىقىڭلارغا خالىغان رەۋىشتە كېلىڭلار، ئۆزەڭلار ئۈچۈن ئالدىنئالا ياخشى ئەمەل تەييارلاڭلار، (گۇناھتىن چەكلىنىش بىلەن) اللە دىن قورقۇڭلار، بىلىڭلاركى سىلەر اللە غا مۇلاقات بولۇسىلەر، مۆمىنلەرگە (جەننەت بىلەن) خۇش خەۋەر بەرگىن*[223].

## ئاياللار ھەيزدار ۋاقتىدا ئۇلار بىلەن بىر يەردە بولماسلىق توغرىسىدا

ئىمام ئەھمەد، ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: يەھۇدىيلار ئاياللىرى ھېيز كۆرگەن ۋاقتىدا ئۇلار بىلەن (بىر يەردە ئولتۇرۇپ تاماق) يېمەيتتى ۋە ئۆيلىرىدە بىرگە ئولتۇرمايتتى. ساھابىلار (بۇ توغرۇلۇق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن) سورىدى. ئاندىن اللە بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى. ﴿**(ئى مۇھەممەد!) ئۇلار سەندىن ھەيز توغرۇلۇق (يەنى ھەيزدار ئايال بىلەن جىنسىي ئالاقە قىلىشنىڭ دۇرۇسلىقى ياكى دۇرۇس ئەمەسلىكى توغرۇلۇق) سورايدۇ. ئېيتقىنكى، « ھەيز زىيانلىقتۇر (يەنى ھەيز مەزگىلىدە جىنسىي ئالاقە قىلىش ئەر ـ خوتۇن ھەر ئىككىسىگە زىيانلىقتۇر)، (ھەيزدىن) پاك بولغۇچە ئۇلارغا يېقىنچىلىق قىلماڭلار**﴾.

ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «سىلەر جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشتىن باشقىسىنىڭ ھەممىسىنى قىلىڭلار» ئاندىن بۇ سۆز يەھۇدىيلارغا يېتىپ باردى. ئۇلار مۇنداق دېدى: مۇھەممەد ھەممە ئىشتا بىزنىڭ قارشىمىزنى قىلىدۇ.

ئاندىن ئۇسەيد ئىبنى ھۇزەير ۋە ئۇبادە ئىبنى بەشەر (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ): ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى! يەھۇدىيلار: (مۇھەممەد ھەممە ئىشتا بىزنىڭ زىتىمىزغا ئىش قىلىدۇ) دەپتۇ (بىز ئۇلارغا تېخىمۇ قارشىلىق قىلىش) ھەيزدار ئاياللار بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمەيلىمۇ؟ دېدى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ چىرايى ئۆزگىرىپ كەتتى. ھەتتا بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئۇ ئىككىسىگە غەزەپ قىلدى دەپ ئويلىدۇق، ئاندىن ئۇ ئىككىسى چىقىپ

كەتتى. شۇ چاغدا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ھەدىيە ئۈچۈن سۈت كىردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ ئىككىسىنىڭ كەينىدىن، (ئۇلارنى چاقىرىپ كېلىشى ئۈچۈن بىرىنى) ئەۋەتتى. (ئۇلار قايتىپ كىردى) ئاندىن ئۇ ئىككىسىگە ھېلىقى سۈتنى ئىچۈردى) ئۇ ئىككىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆزلىرىگە غەزەپ قىلمىغانلىقىنى بىلدى.

﴿ھەيز مەزگىلىدە ئاياللاردىن نېرى تۇرۇڭلار﴾ يەنى جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشنى كۆزدە تۇتقانلىقى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «سىلەر جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشتىن باشقىنىڭ ھەممىسىنى قىلىڭلار» دېگەن سۆزىدىن مەلۇمدۇر، بۇ ھەدىستىن كۆپىنچە ئالىملار ھەيز كۆرۈۋاتقان ئايال كىشى بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمەي ئۇنى قۇچاقلىسا بولىدۇ. دېگەن كۆز قاراشقا كەلدى.

ئەبۇداۋۇد، ئىكرىمەدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرىدىن بىرىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئاياللىرىنىڭ ئىچىدىن) ھەيز كۆرۈپ قالغان ئايالغا يېقىنچىلىق قىلىشنى خالىسا، ئۇنىڭ ئىپپەتلىك جايىنى كىيىمى بىلەن يېپىپ قوياتتى»[1].

ئەبۇجەئفەر ئىبنى جەرىر مۇنداق دەپ رىۋايەت قىلىدۇ: مەسرۇق دېگەن كىشى ئاتايتەن ئۇلاغقا مىنىپ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ يېنىغا كېلىپ ئۇنىڭغا: پەيغەمبەر ۋە ئۇنىڭ ئائىلە تاۋاباتلىرىغا اللە نىڭ سالامى بولسۇن! دەپ سالام بەردى، ئائىشە: قارشى ئالىمەن، قارشى ئالىمەن! دېدى. ئاندىن ئۇنىڭ كىرىشىگە رۇخسەت بېرىلدى، ئۇ كىرىپ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھاغا: مەن سىزدىن بىرنەرسىنى سوراي دەيمەن، (لېكىن) ھايا قىلىۋاتىمەن، دېدى. ئاندىن ئائىشە: مەن سېنىڭ ئاناڭ، سەن مېنىڭ بالام دېدى. (يەنى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مەن سېنىڭ ئاناڭ دېيىشى، چۈنكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرىنىڭ ھەممىسى مۆمىنلەرنىڭ ئانىسى ھېسابلىنىدۇ، ئۇلارنىڭ شۇنداق بولۇشىنى قۇرئان كۆرسەتكەن شۇڭا ئۇلارنى ئىبلىش دۇرۇس ئەمەس) ئاندىن ئۇ: ئەركىشىگە ئايالى ھەيز كۆرۈپ قالغاندا ئۇنىڭ نىمىسى ھالال؟ دەپ سورىدى. ئائىشە: ئايال كىشىنىڭ ئىپپەتلىك جايىدىن باشقا ھەممە يېرى ھالال، دەپ جاۋاب بەردى.

ئۇ ھەيزدار ئايال بىلەن بىللە يېتىش ۋە بىللە بىر نەرسە يېيىش ئىختىلاپسىز ھالالدۇر. ئائىشە مۇنداق دېدى: مەن ھەيز كۆرۈۋاتقاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنى ئۆزىنىڭ بېشىنى يۇيۇپ قويۇشۇمغا بۇيرۇيتتى. يەنە مەن ھەيز كۆرۈۋاتقان مەزگىلىمدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا يۆلىنىپ ئولتۇرۇپ قۇرئان ئوقۇيتتى.

يەنە ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەپ رىۋايەت قىلىدۇ: مەن ھەيزدار تۇرۇپ سۆڭەك غاجاپ، ئۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بەرسەم، سۆڭەكنى مەن غاجىلىغان يەردىن غاجاپ يەيتتى. مەن بىر نەرسە ئىچىپ بولۇپ ئۇنىڭغا قاچىنى بەرسەم، مەن ئىچكەن يېرىدىن ئىچەتتى. ھەدىستە (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرىدىن) مەيمۇنە بىنتى ھارىس ھەلالىيەنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەيزدار ئايالنى قۇچاقلىماقچى بولسا، ئۇنى ئىشتىنىنى كىيىۋېلىشقا بۇيرۇيتتى.

ئىمام ئەھمەد، ئەبۇداۋۇد، تىرمىزى، ئىبنى ماجە قاتارلىقلار ئابدۇللاھ ئىبنى سەئىد ئەنسارىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۇ (يەنى ئابدۇللاھ ئىبنى سەئىد) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن:

---

[1] يەنى جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمەي سىلاش، قۇچاقلاشقا ئوخشاش باشقا ئىشلارنى قىلاتتى.

مېنىڭ ئايالىم ھەيز كۆرگەن ۋاقتىدا ئۇنىڭدىن نېمە ھالال؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: « ئىپپەتلىك يېرىدىن باشقىسىنىڭ ھەممىسى ھالال » دەپ جاۋاب بەردى.

الله تائالانىڭ ﴿**(ھەيزدىن) پاك بولغۇچە ئۇلارغا يېقىنچىلىق قىلماڭلار**﴾ دېگەن ئايىتى ئۇنىڭ ﴿**ھەيز مەزگىلىدە ئاياللاردىن نېرى تۇرۇڭلار**﴾ دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ. يەنى ئايال كىشى ھەيزدار بولسا ئۇنىڭ بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈش چەكلەنگەندۇر.

﴿**پاك بولغاندا، ئۇلارغا الله بۇيرۇغان جايدىن يېقىنچىلىق قىلىڭلار**﴾ بۇ ئايەت ئايال كىشى يۇيۇنۇپ بولغاندىن كېيىن ئاندىن ئۇلار بىلەن بىر يەردە بولۇشقا بولىدۇ، دېگەن مەنادا بولۇپ، ئايال كىشىنىڭ ھەيز توختاپ بولۇپ تاكى ئۇ يۇيۇنمىغىچە ياكى سۇ زىيان قىلىدىغان ئۆزرىلىك ئايال بولسا، تەيەممۇم قىلمىغۇچە ئۇنىڭ بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈش ھالال ئەمەس، دېگەن قاراشقا ئالىملار بىرلىككە كەلدى. ئىبنى ئابباس مۇنداق دەيدۇ: « ﴿**پاك بولغۇچە**﴾ قاندىن (پاكىزە بولۇش) ﴿**پاك بولغاندا**﴾ يەنى سۇ بىلەن (پاكىز بولۇش) دېگەنلىكتۇر. باشقىلاردىنمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش سۆزلەر رىۋايەت قىلىندى.

## ئارقا تەرەپكە جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

﴿**ئۇلارغا الله بۇيرۇغان جايدىن يېقىنچىلىق قىلىڭلار**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئابباس ۋە مۇجاھىد مۇنداق دەيدۇ: يەنى ئارقا مەقەت يولى تەرەپكە (كەلمەڭلار!) بۇ ئايەتتە ئارقىسىغا كېلىشنىڭ ھاراملىقىغا دەلىل پاكىت باردۇر.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە: ئەبۇرەزىن، ئىكرىمە ۋە زەھھاك قاتارلىقلار مۇنداق دەيدۇ: يەنى (ئاياللار) ھەيزدار ئەمەس. پاكىزە ۋاقتىدىمۇ ئارقا تەرەپتىن كېلىش ھارامدۇر.

شۇڭا الله تائالا مۇنداق دېدى: ﴿**الله ھەقىقەتەن تەۋبە قىلغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ**﴾ يەنى گۇناھلاردىن ﴿**(ھارامدىن ۋە نىجاسەتتىن) پاك بولغۇچىلارنى ھەقىقەتەن دوست تۇتىدۇ**﴾ يەنى ھەيزدار ئاياللارغا ياكى ئارقىسىغا كېلىپ قىلىشتىن ساقلىنىش (يەنى ھەيزدار ۋاقتىتىكى ياكى ئارقىسىغا كەلگەن ۋاقتىدىكى ئۇلاردىكى پاسكىنا نەرسىلەردىن ئۆزلىرىنى پاكىزە ساقلىغان كىشىلەرنى) كۆرسىتىدۇ.

## الله نىڭ ﴿ئاياللىرىڭلار سىلەر ئۈچۈن (خۇددى) ئېكىنزارلىقتۇر﴾ دېگەن ئايىتىنىڭ چۈشۈش سەۋەبى توغرىسىدا

﴿**ئاياللىرىڭلار سىلەر ئۈچۈن (خۇددى) ئېكىنزارلىقتۇر**﴾ ئىبنى ئابباس مۇنداق دەيدۇ: ئېكىنزارلىق دېگەن بالا بولىدىغان يەر.

﴿**ئېكىنزارلىقىڭلارغا خالىغان رەۋىشتە كېلىڭلار**﴾ يەنى ئۇنىڭ ئالدى تەرىپىدىن كېلەمسىلەر ياكى كەينى تەرىپىدىن كېلەمسىلەر ئۆزەڭلار خالىغان بويىچە كېلىڭلار (لېكىن نىشان) ئىپپەتلىك جايى بولسۇن.

ئىمام بۇخارى، ئىبنى مۇنكەدىرنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، مەن جابىرنىڭ: يەھۇدىيلار (ئەركىشى) ئايالىنىڭ ئارقا تەرىپىدىن كەلسە، بالا ئالغاي بولۇپ قالىدۇ دەيتتى. ئاندىن

**﴿ئاياللىرىڭلار سىلەر ئۈچۈن (خۇددى) ئېكىنزارلىقتۇر (يەنى نەسىل تېرىيدىغان جايدۇر)، ئېكىنزارلىقىڭلارغا خالىغان رەۋىشتە كېلىڭلار﴾** دېگەن ئايەت چۈشتى، دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم.

ئىبنى ئەبۇھاتەم، مۇھەممەد ئىبنى مۇنكەدىرنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ، مۇھەممەد ئىبنى مۇنكەدىرغا: يەھۇدىيلار مۇسۇلمانلارغا: بىركىشى ئايال كىشىگە ئۇنىڭ ئارقا تەرىپىدىن كەلسە، بالا ئالغاي بولۇپ قالىدۇ دېگەن ئىدى. ئاندىن الله تائالا: **﴿ئاياللىرىڭلار سىلەر ئۈچۈن (خۇددى) ئېكىنزارلىقتۇر (يەنى نەسىل تېرىيدىغان جايدۇر)، ئېكىنزارلىقىڭلارغا خالىغان رەۋىشتە كېلىڭلار﴾** دېگەن ئايەتنى نازىل قىلدى دەپ، خەۋەر بەردى.

ئىبنى جەرىر مۇنداق دەيدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئايالنىڭ ئالدى تەرىپىدىن بولامدۇ ياكى كەينى تەرىپىدىن بولامدۇ، ئالدى تەرىپىنى نىشان قىلسىلا بولۇۋېرىدۇ» دېدى.

ئىمام ئەھمەد، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: **﴿ئاياللىرىڭلار سىلەر ئۈچۈن (خۇددى) ئېكىنزارلىقتۇر (يەنى نەسىل تېرىيدىغان جايدۇر)، ئېكىنزارلىقىڭلارغا خالىغان رەۋىشتە كېلىڭلار﴾** دېگەن ئايەت بىر تۈركۈم ئەنسارىلار توغرىسىدا چۈشكەن ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ ئۇنىڭدىن (شۇ ئىش توغرۇلۇق) سورىغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «نىشان ئالدى تەرەپلا بولسا، سىلەر (ئاياللىرىڭلارغا) قايسى تەرەپتىن كەلسەڭلار بولىدۇ» دەپ جاۋاب بەردى.

ئىمام ئەھمەد، ئابدۇراھمان ئىبنى سابىتنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن ئابدۇراھمان ئىبنى ئەبۇبەكرىنىڭ قىزى ھەفسىنىڭ قېشىغا كىرىپ: مەن سىزدىن بىر نەرسىنى سورىماقچى ئىدىم، لېكىن سوراشتىن خىجىل بولىمەن دېدىم. ئۇ: ئى بۇرادىرىمنىڭ ئوغلى! خىجىل بولمىغىن، دېدى. مەن: ئايال كىشىلەرنىڭ ئارقا تەرىپىدىن كەلسە قانداق بولىدۇ؟ دەپ سورىدىم. ھەفسە: ماڭىمۇ ئۇممە سەلىمە مۇنداق دەپ بەرگەن: ئەنسارىلار ئاياللىرىنىڭ پەقەت ئالدى تەرىپىدىنلا كېلەتتى، يەھۇدىيلارنىڭ ھەممىسى ئايالنىڭ ئارقا تەرىپىدىن كەلسە ئۇنىڭ بالىسى ئالغاي بولۇپ قالىدۇ، دەيتتى. ئاندىن مۇھاجىرلار مەدىنىگە كېلىپ ئەنسارىلىق ئاياللارنى ئېلىپ، ئۇلارنىڭ ئارقا تەرىپىدىن كەلگەندە، بىر ئايال ئېرىگە بويسۇنماي ئۇنىڭغا: سەن بۇ ئىشنى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن سورىمىغۇچە قىلمايسەن، دېدى. ئاندىن ئۇ ئايال ئۇممۇ سەلىمەنىڭ يېنىغا كىرىپ بولغان ئىشنى دەپ بەردى. ئاندىن ئۇممەسەلىمە (ئۇ ئايالغا) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كەلگۈچە كۈتۈپ ئولتۇرۇڭ، دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كەلگەندە ھېلىقى ئايال پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن (شۇ ئىشنى) سوراشتىن خىجىل بولۇپ سورىيالماي چىقىپ كەتتى. ئۇممۇ سەلىمە (بۇ ھەقتە) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن سورىغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇممە سەلىمىگە): «ئەنسارىلىق ئايالنى چاقىرتىڭ» دېدى. ئاندىن ئۇ ئايالنى چاقىرىپ كىردىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: **﴿ئاياللىرىڭلار سىلەر ئۈچۈن (خۇددى) ئېكىنزارلىقتۇر (يەنى نەسىل تېرىيدىغان جايدۇر)، ئېكىنزارلىقىڭلارغا خالىغان رەۋىشتە كېلىڭلار﴾** دېگەن ئايەتنى ئوقۇپ بەردى دېگەن ئىدى، دېدى.

نەسەئى، كەئب ئىبنى ئەلقەمەدىن ئەبۇنەزىرنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، ئەبۇئەزىز ئىبنى ئۆمەرنىڭ ئازاد قىلىۋەتكەن قۇلى نافىئغا: سېنىڭ ئۈستۈڭدە گەپ ـ سۆز جىق بولۇپ كەتتى. سەن (كىشىلەرگە) ئىبنى ئۆمەر: ئاياللارغا ئۇلارنىڭ ئارقا تەرىپىدىن كەلسە بولىدۇ، دەپ پەتىۋا بەردى، دەپسەن دېگەندە، نافىئ مۇنداق دېدى: ئۇلار مېنىڭ ئۈستىمدىن يالغان ئېيتىپتۇ. لېكىن مەن ساڭا

ئىشىنىڭ ھەقىقىتىنى سۈزلەپ بېرەي. بىر كۈنى، مەن ئىبنى ئۆمەرنىڭ قېشىدا ئىدىم. ئۇ قۇرئان ئوقۇۋېتىپ الله تائالانىڭ ﴿**ئاياللىرىڭلار سىلەر ئۈچۈن (خۇددى) ئېكىنزارلىقتۇر (يەنى نەسىل تېرىيدىغان جايدۇر)، ئېكىنزارلىقىڭلارغا خالىغان رەۋىشتە كېلىڭلار**﴾ دېگەن ئايىتىگە كەلگەندە: ئى نافىئ! بۇ ئايەت ھەققىدە بولغان ئىشنى بىلەمسەن؟ دەپ سورىدى. مەن: ياق، دەپ جاۋاب بەردىم. ئۇ: بىز قۇرەيشلىكلەر ئاياللارغا ئۇلارنىڭ ئارقا تەرىپىدىن كېلەتتۇق، بىز مەدىنىگە (ھىجرەت قىلىپ) كەلگەندە، ئەنسارلىق ئاياللارنى ئېلىپ ئۇلارغىمۇ (بۇرۇنقى ئادىتىمىز بويىچە) ئارقا تەرىپىدىن كەلمەكچى بولدۇق. ئۇلار بۇئىشنى قاتتىق يامان كۆردىكەن. ئەنسارلارنىڭ ئاياللىرى (بۇ ئىشنى) يەھۇدىيلاردىن ئاڭلىغان ئىكەن. (يەھۇدىيلار ئاياللارنىڭ ئارقا تەرىپىدىن كېلىشنى يامان كۆرەتتى ۋە ئۇنداق كەلسە بالا ئالغاي بولۇپ قالىدۇ، دەيتتى). شۇڭا ئۇلارغا ئارقا تەرەپتىن ئەمەس، ئالدى تەرىپىدىن كېلىدىكەن. ئاندىن الله تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: ﴿**ئاياللىرىڭلار سىلەر ئۈچۈن (خۇددى) ئېكىنزارلىقتۇر (يەنى نەسىل تېرىيدىغان جايدۇر)، ئېكىنزارلىقىڭلارغا خالىغان رەۋىشتە كېلىڭلار**﴾.

ئىمام ئەھمەد، خۇزەيمە ئىبنى سابىت خەتەمىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «الله ھەقىقەتنى (دېيىشتىن) ھايا قىلمايدۇ» دېگەن سۆزنى ئۈچ قېتىم تەكرارلاپ، «سىلەر ئاياللىرىڭلارنىڭ ئارقا مەقەت يولى تەرىپىگە كەلمەڭلار» دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ.

تىرمىزى ۋە نەسەئى، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «الله ئەر كىشىنىڭ ياكى ئايال كىشىنىڭ ئارقىسىغا (مەقەت يولى تەرىپىگە) كەلگەن كىشىلەرگە قارىمايدۇ».

ئەبۇمۇھەممەد، ئابدۇللاھ ئىبنى ئابدۇراھمان، دارىمىي، سەئىد ئىبنى ياسار ئەبۇخەبابنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن ئىبنى ئۆمەرگە ئاياللارنىڭ ئارقىسىغا كېلىشكە قانداق قارايسەن؟ دېدىم. ئۇ: مۇسۇلمانمۇ بۇ ئىشنى قىلامدۇ؟ دېدى.

ئەبۇبەكرى ئىبنى زىياد نىيسابۇرى، ئىسمائىل ئىبنى ھەسەندىن ئىسمائىل ئىبنى روھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن، مالىك ئىبنى ئەنەستىن ئاياللارنىڭ ئارقىسىغا كېلىشى توغرىسىدا قانداق قارايسەن؟ دەپ سورىدىم. ئۇ: سىلەر ئەرەب ئەمەسمۇ؟ (يەنى ئەرەب تىلىنى ياخشى بىلىدىغان كىشىلەر ئەمەسمۇ؟) قۇرئاندا كۆزدە تۇتۇلغان ئېكىنزارلىق دېگەن ئۇرۇق سالىدىغان يەر ئىكەنلىكىنى چۈشىنىسىلەر، ئۇ جايدىن ئۆتۈپ كەتمەڭلار! دېگەنلىكتۇر. مەن: ئى مالىك ئىبنى ئەنەس! (كىشىلەردىن) سېنى ئاياللارنىڭ ئارقىسىغا كەلسە بولىدۇ، دەپتۇ دەپ ئاڭلىدىمغۇ، دېدىم. ئۇ كىشىلەر مېنىڭ ئۈستىمدىن يالغان ئېيتىپتۇ، دېدى.

بۇ، سەلەپ ئالىملىرىدىن سەئىد ئىبنى مۇسەييەب، ئەبۇسەلىمە، ئىكرىمە، تاۋۇس، ئەتا، سەئىد ئىبنى جۇبەير، ئۇرۋە ئىبنى زۇبەير، مۇجاھىد ئىبنى جەبەر، ھەسەن ۋە باشقىلارنىڭمۇ كۆز قارىشىدۇر. ئۇلار ئاياللارنىڭ ئارقىغا كەلگەن كىشىلەرنى ناھايىتى قاتتىق ئەيىبلەيتتى. ئۇلارنىڭ ئىچىدە ئايالىنىڭ ئارقىسىغا كەلگەن كىشىنى كاپىر بولىدۇ دېگەنلەرمۇ بار. ئۇ (يەنى ئۇنداق قىلغان كىشىلەر كاپىر بولىدۇ) دېيىش كۆپلىگەن ئالىملارنىڭ كۆز قارىشىدۇر.

﴿**ئۆزەڭلار ئۈچۈن ئالدىنئالا ياخشى ئەمەل تەييارلاڭلار**﴾ يەنى الله سىلەرنى ھارام ئىشلارنى قىلىشتىن توسۇش بىلەن بىللە ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا بۇيرۇيدۇ. شۇڭا الله تائالا مۇنداق دېدى:

**﴿گۇناھتىن چەكلىنىش بىلەن) اﷲ دىن قورقۇڭلار، بىلىڭلاركى سىلەر اﷲ غا مۇلاقات بولۇسىلەر﴾** يەنى اﷲ سىلەرنىڭ ھەممە ئىشىڭلاردىن ھېساب ئالىدۇ. **﴿مۆمىنلەرگە (جەننەت بىلەن) خۇش خەۋەر بەرگىن﴾**يەنى اﷲ بۇيرۇغان ئىشنى قىلغان، توسقان ئىشنى قىلمىغان كىشىلەر كۆزدە تۇتۇلغاندۇر.

ئىبنى جەرىر، ئەتانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ اﷲ نىڭ: **﴿ئۆزەڭلار ئۈچۈن ئالدىنئالا ياخشى ئەمەل تەييارلاڭلار﴾** دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمەكچى بولساڭلار"بىسمىللاھ" دەڭلار دېگەنلىك دەپ چۈشىنىمەن، دېدى.

ئىمام بۇخارى، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئەگەر سىلەرنىڭ بىرىڭلار ئايالىغا كىلىشنى خالىغاندا "ئى اﷲ! شەيتاننى بىزدىن ۋە بىزگە بەرمەكچى بولغان پەرزەنتتىن يىراق قىلغىن!(1)" دېگەن بولسا ئۇلارنىڭ ئارىلىقىدا بالا بولۇپ قالسا، شەيتان ئۇ بالىغا ھەرگىزمۇ زەرەر يەتكۈزەلمەيدۇ».

* * * * * * *

وَلَا تَجۡعَلُواْ ٱللَّهَ عُرۡضَةً لِّأَيۡمَٰنِكُمۡ أَن تَبَرُّواْ وَتَتَّقُواْ وَتُصۡلِحُواْ بَيۡنَ ٱلنَّاسِۚ وَٱللَّهُ سَمِيعٌ عَلِيمٌ ﴿٢٢٤﴾ لَّا يُؤَاخِذُكُمُ ٱللَّهُ بِٱللَّغۡوِ فِيٓ أَيۡمَٰنِكُمۡ وَلَٰكِن يُؤَاخِذُكُم بِمَا كَسَبَتۡ قُلُوبُكُمۡۗ وَٱللَّهُ غَفُورٌ حَلِيمٞ ﴿٢٢٥﴾

*ياخشىلىق قىلماسلىقتا، تەقۋادار بولماسلىقتا ۋە كىشىلەرنى ئەپلەشتۈرمەسلىككە قەسەم قىلىش شەكلى بىلەن (ئۇلارنى قىلىشقا) اﷲ نى توسالغۇ قىلماڭلار (يەنى اﷲ بىلەن قەسەم قىلىشنى ياخشى ئىشلارنى قىلماسلىقنىڭ سەۋەبى قىلماڭلار)، اﷲ (سۆزلىرىڭلارنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (ئەھۋالىڭلارنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر﴿224﴾. مەقسەتسىز ئىچكەن قەسەمڭلار ئۈچۈن اﷲ سىلەرنى جازاغا تارتمايدۇ، قەستەن ئىچكەن قەسەمڭلار ئۈچۈن اﷲ سىلەرنى جازاغا تارتىدۇ. اﷲ مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ھەلىمدۇر (يەنى بەندىلىرىنى جازالاشقا ئالدىراپ كەتمەيدۇ)﴿225﴾.*

## ياخشى ئىشلارنى قىلماسلىق ئۈچۈن قەسەم ئىچىشتىن توسقانلىق توغرىسىدا

اﷲ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ئۇرۇق ـ تۇغقانلارنىڭ ئارىلىقىدىكى مۇناسىۋەتنى چېكىتىشتىن ئىبارەت ياخشى ئىشلارنى ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلمايمەن، دەپ قەسەم ئىچكەن بولساڭلار، سىلەر اﷲ بىلەن قىلغان (شۇ) قەسەملىرىڭلارنى ياخشى ئىشلارنى قىلىشنى توسىدىغان ۋاستە قىلىۋالماڭلار (يەنى سىلەر بۇ قەسەمڭلارنى بۇزۇپ ئۇنىڭ كەففارىتىنى بېرىڭلار ۋە ياخشى ئىشلارنى قىلىۋېرىڭلار).

اﷲ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئاراڭلاردا ئەھلى كەرەم ۋە دۆلەتمەن بولغانلار خىش ـ ئەقرىبالارغا، مىسكىنلەرگە ۋە دىن يولىدا ھىجرەت قىلغانلارغا (بىر نەرسە) بەرمەسلىككە قەسەم قىلمىسۇن، (ئۇلارنىڭ گۇناھىنى) ئەپۇ قىلسۇن، كەچۈرسۇن، اﷲ نىڭ سىلەرگە مەغپىرەت قىلىشنى

(1) بىسمىللاھ، ئاللاھۇممە جەننىبناششەيتانە ۋە جەننىبىششەيتانە مارەزەقتەنا.

ياقتۇرمامسىلەر؟﴾[1] يەنى ئىچكەن قەسەمدىن (ئۇنىڭغا تىگىشلىك بولغان) كەففارەتنى بېرىپ قەسەمدىن يانماي ئۇنى داۋاملاشتۇرۇۋېرىشى گۇناھتۇر.

بۇ ھەقتە ئىمام بۇخارى، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بىز (دۇنيادا ھەممىنىڭ) ئارقىدا كەلدۇق، قىيامەت كۈنى (ھەممىسىنىڭ) ئالدىدا بولىمىز. الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، سىلەرنىڭ بىرىڭلارنىڭ ئۆزىنىڭ بالا ـ چاقىلىرى توغرىسىدا (مەن ئۇلارغا ياخشىلىق قىلمايمەن ياكى ئۇنداق ئىشنى قىلىپ بەرمەيمەن دەپ) ئىچكەن قەسەمدىن الله بېرىشنى پەرز قىلغان كەففارەتنى بېرىپ (قەسەمدىن) يانماي ئۇنى داۋاملاشتۇرۇۋېرىشى الله نىڭ دەرگاھىدا چوڭ گۇناھتۇر».

**﴿ياخشىلىق قىلماسلىقتا، تەقۋادار بولماسلىقتا ۋە كىشىلەرنى ئەپلەشتۈرمەسلىككە قەسەم قىلىش شەكلى بىلەن (ئۇلارنى قىلىشتا) الله نى توسالغۇ قىلماڭلار (يەنى الله بىلەن قەسەم قىلىشنى ياخشى ئىشلارنى قىلماسلىقنىڭ سەۋەبى قىلماڭلار)﴾** بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەلى ئىبنى تەلھە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: سىلەر قەسەمڭلارنى ياخشى ئىشلارنى قىلماسلىقتا سەۋەبچى قىلىۋالماڭلار، لېكىن قەسەمڭلار ئۈچۈن كەففارەت بېرىپ ياخشى ئىشلارنى قىلىڭلار.

مەسرۇق، شەئبىي، ئىبراھىم نەخەئىي، مۇجاھىد، تاۋۇس، سەئىد ئىبنى جۇبەير، ئەتا، ئىكرىمە، مەكھۇل، زۆھرى، ھەسەن، قەتادە، مۇقاتىل ئىبنى ھەييان، رەبىيئ ئىبنى ئەنەس، زەھھاك، ئەتا خۇراسانىي ۋە سۇددى قاتارلىقلارمۇ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسىنى يۇقىرىدا ئىبنى ئابباس دېگەندەك بايان قىلدى.

بۇ ئالىملارنىڭ سۆزلىرىنى ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىمنىڭ ئەبۇمۇسا ئەشئەرىدىن رىۋايەت قىلغان ھەدىسى كۈچلەندۈرىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېيدۇ: «الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئەگەر الله خالىسا مەن بىر ئىشقا قەسەم ئىچسەم، ئاندىن ئۇنىڭدىن باشقا بىر ئىشنى ياخشىراق كۆرسەم، ياخشى كۆرگەن ئىشنى قىلىمەن ۋە قەسەمدىن (ئۇنىڭ كەففارىتىنى بېرىش ئارقىلىق) يېنىۋالىمەن».

ئىمام مۇسلىم، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بىركىشى بىر ئىشقا قەسەم ئىچكەن بولسا، ئاندىن ئۇ، ئۇنىڭدىن ياخشىراق بىر ئىشنى كۆرگەن بولسا، ئۇ قىلغان قەسىمگە كەففارەت بېرىۋېتىپ شۇ ياخشى ئىشنى قىلسۇن».

## مەقسەتسىز قىلىنغان قەسەم توغرىسىدا

**﴿مەقسەتسىز ئىچكەن قەسەمڭلار ئۈچۈن الله سىلەرنى جازاغا تارتمايدۇ﴾** يەنى سىلەرنىڭ مەقسەتسىز قىلغان قەسەمڭلار ئۈچۈن الله سىلەرنى جازاغا تارتمايدۇ. بۇ ھەقتە ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بىر كىشى ئىچكەن قەسىمىدە، لات ۋە ئۇززا دېگەن بۇتلار بىلەن قەسەم قىلدىم دېسە، ئۇ: دەرھال ”لائىلاھە ئىللەللاھۇ“ دېسۇن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ سۆزنى يېڭىدىن مۇسۇلمان بولۇپ تىللىرىنى تېخى شۇ

[1] سۈرە نۇر 22 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

بۇتلارنىڭ نامى بىلەن قەسەم ئىچىشتىن يىغالمىغان كىشىلەر مەقسەتسىز ھالدا (شۇ بۇتلارنىڭ نامى بىلەن) قەسەم ئىچىپ سالغان بولسا دەرھال ئىمان كەلىمىسى "لائىلاھە ئىللەللاھۇ" نى دېيىشكە بۇيرۇدى[1]. (اللە تائالا مەقسەتسىز ئىچكەن قەسەم ئۈچۈن ئازابلىمايدىغانلىقى توغرىسىدا) مۇنداق دەيدۇ: ﴿قەستەن ئىچكەن قەسەملىرىڭلار ئۈچۈن اللە سىلەرنى جازاغا تارتىدۇ﴾ يەنە بىر ئايەتتە مۇنداق دېدى: ﴿اللە سىلەرنى سەۋەنلىك بىلەن قىلغان قەسەمڭلار ئۈچۈن جاۋابكارلىققا تارتمايدۇ﴾[2].

ئەبۇداۋۇد، ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «مەقسەتسىز قىلىنغان قەسەم دېگەن، بىر كىشىنىڭ ئۆي ئىچىدە قىلىدىغان: اللە نىڭ نامى بىلەن قەسەم (ئۇ ئىش) ئۇنداق ئەمەس، اللە نامى بىلەن قەسەم (ئۇ ئىش) شۇنداق بولغۇسى (دېگەنگە ئوخشاش) سۆزىدۇر».

ئىبنى ئەبۇھاتەم ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەقسەتسىز قىلىنغان قەسەم دېگەن ئاچچىقلانغاندا ئىچكەن قەسەمدۇر ۋە اللە ساڭا ھالال قىلىپ بەرگەن نەرسىنى ھارام قىلغان قەسەمدۇر. بۇ قەسەم ئۈچۈن (مەقسەتسىز قىلىنغان قەسەمگە) كەففارەت كەتمەيدۇ. سەئىدى ئىبنى جۇبەير بۇ ھەقتە ئىبنى ئابباسقا ئوخشاش بايان قىلدى.

ئەبۇداۋۇد "ئاچچىقلىنىپ تۇرۇپ قەسەم ئىچىش" دېگەن بابتا، سەئىد ئىبنى مۇسەييىبنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئەنسارىلاردىن بولغان بىر ئاكا ـ ئۇكىنىڭ ئارىلىقىدا بۆلۈشىدىغان مىراسى بار ئىدى. ئۇ ئىككىسىنىڭ بىرى يەنە بىرىدىن (شۇ مىراسنى) ئۈلۈشىشنى تەلەپ قىلدى. يەنە بىرى: ئەگەر سەن مەندىن (مىراسنى) ئۈلۈشىشنى قايتا سورىساڭ مېنىڭ ھەممە مال ـ مۈلكۈم كەئبىنىڭ ئىشىكى ئۈچۈن بولۇپ كەتسۇن، دەپ قەسەم ئىچتى. ئاندىن ئۆمەر ئۇنىڭغا: كەئبە سېنىڭ مال ـ مۈلكۈڭدىن بىھاجەتتۇر. سەن قەسەمڭدىن كەففارەت بېرىپ يانغىن ۋە قېرىندىشىڭغا گەپ قىلغىن، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا گۇناھ بولىدىغان ئىشلارنى قىلىش ۋە ئۇرۇق ـ تۇغقانلارنىڭ ئارىلىقىنى ئۈزۈۋېتىش ئۈچۈن قەسەم قىلىش ۋە ئىگىدارچىلىقىدا بولمىغان نەرسىنى نەزىر[3] قىلىشى يوق» دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم.

﴿قەستەن ئىچكەن قەسەمڭلار ئۈچۈن اللە سىلەرنى جازاغا تارتىدۇ﴾ بۇ ھەقتە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما، مۇجاھىد ۋە باشقىلار مۇنداق دەيدۇ: بۇ بولسا قەسەم ئىچكۈچىنىڭ بىر نەرسىنىڭ يالغان ئىكەنلىكىنى بىلىپ تۇرۇپ شۇ نەرسە بىلەن قەسەم ئىچىشىدۇر. مۇجاھىد ۋە باشقىلار بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى اللە تائالانىڭ: ﴿قەستەن ئىچكەن قەسەمڭلار ئۈچۈن اللە سىلەرنى جازاغا تارتىدۇ﴾ دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسىگە ئوخشاشتۇر دېدى.

﴿اللە مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ھەلىمدۇر (يەنى بەندىلىرىنى جازالاشقا ئالدىراپ كەتمەيدۇ)﴾ يەنى بەندىلىرىنىڭ گۇناھىنى كەچۈرگۈچىدۇر ۋە ئازابلاشقا ئالدىرىمىغۇچىدۇر.

* * * * * * *

[1] شۇنىڭدەك زامانىمىزدا بەزى كىشىلەر: چىراق تورۇپتۇ، نان دەسسەپ بېرەي، ياكى بىرەر ئادەمنىڭ نامىنى تىلغا ئېلىپ، قىلغان سۆزىنى ئىسپاتلىماقچى بولغان ئىشلارمۇ مۇشۇنىڭغا يېقىنلىشىپ قالىدىغان شەكلىك ئىشلاردۇر. شۇڭا ئۇنىڭدىن ساقلىنىشى كېرەك. چۈنكى قەسەم اللە تائالادىن باشقىنىڭ نامى بىلەن قىلىنسا شېرىكتۇر.

[2] سۈرە مائىدە 89 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[3] نەزىر دېگەن: بۇ ئىشىم مۇنداق بولسا، مەن مۇنداق ئىش قىلىمەن. مەسىلەن: مەن كېسىلىمدىن ساقايسام بىر مەسچىت سېلىپ بېرىمەن دېگەنگە ئوخشاش ئىشلاردىن ئىبارەتتۇر.

لِّلَّذِينَ يُؤْلُونَ مِن نِّسَآئِهِمْ تَرَبُّصُ أَرْبَعَةِ أَشْهُرٍ ۖ فَإِن فَآءُو فَإِنَّ ٱللَّهَ غَفُورٌ رَّحِيمٌ ﴿٢٢٦﴾ وَإِنْ
عَزَمُوا۟ ٱلطَّلَٰقَ فَإِنَّ ٱللَّهَ سَمِيعٌ عَلِيمٌ ﴿٢٢٧﴾

***ئاياللىرىغا يېقىنچىلىق قىلماسلىققا قەسەم ئىچكەن كىشىلەر تۆت ئاي كۈتىدۇ؛ ئەگەر ئۇلار (بۇ مۇددەت ئىچىدە ئاياللىرىغا يېقىنچىلىق قىلىشقا) قايتسا، (ئاياللىرىغا يامانلىق قىلغان گۇناھىنى) الله ھەقىقەتەن مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر. الله ناھايىتى مېھرىباندۇر ﴿226﴾. ئەگەر ئۇلار تالاق قىلىش نىيىتىگە كەلسە، الله ھەقىقەتەن (ئۇلارنىڭ سۆزلىرىنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (نىيەتلىرىنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر ﴿227﴾.***

## ئايالىغا يېقىنچىلىق قىلماسلىق ئۈچۈن قەسەم ئىچىش ۋە ئۇنىڭ ھۆكمى توغرىسىدا

بىر كىشى بىر مۇددەت ئايالىم بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمەيمەن دەپ قەسەم ئىچسە، بۇ مۇددەت تۆت ئايدىن ئاز بولۇشى ياكى ئۇنىڭدىن ئۇزاقراق بولۇشى مۇمكىن. ئەگەر ئۇ (تۆت ئايدىن) ئاز بولسا ئۇ كىشى شۇ مۇددەت ئۆتۈپ كەتكۈچە (جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمەي) كۈتۈپ تۇرۇپ، (شۇ مۇددەت ئۆتۈپ كەتكەندىن كېيىن) ئايالى بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزسە بولىدۇ. ئايالىنىڭ شۇ مۇددەت ئىچىدە ئېرىدىن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشنى تەلەپ قىلماي سەۋر قىلىشى لازىم.

بۇ ھەقتە ئىمام بۇخارى ۋە ئىمام مۇسلىم ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاياللىرى بىلەن بىر ئاي جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمەسلىك ئۈچۈن قەسەم ئىچتى، ئاندىن 29 كۈن بولغاندا ئاياللىرى بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈپ: «بىر ئاي دېگەن (بەزى ۋاقىتتا) 29 كۈن بولىدۇ» دېدى. ئىمام بۇخارى بىلەن مۇسلىم (يەنە) ئۆمەر ئىبنى خەتتابتىن شۇنىڭ ئوخشىشىنى رىۋايەت قىلدى.

ئەمما مۇددەت تۆت ئايدىن ئارتۇق بولسا، تۆت ئاي مۇددەت توشقاندىن كېيىن ئايالى ئېرىدىن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشنى، بولمىسا تالاق قىلىۋېتىشنى تەلەپ قىلىدۇ. (ئەر ئايالىنىڭ تالىقىنى بەرمىسە) ئايالىنىڭ ئازابلانماسلىقى ئۈچۈن ھاكىم ئەرنى (ئۇنىڭ تالىقىنى بېرىشكە) مەجبۇرلايدۇ. شۇڭا الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئاياللىرىغا يېقىنچىلىق قىلماسلىققا قەسەم ئىچكەن كىشىلەر**﴾ يەنى ئۆزلىرىنىڭ ئاياللىرى بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمەسلىك ئۈچۈن قەسەم ئىچكەنلەر بۇ ئايەتتىكى جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمەسلىك ئۈچۈن بولىدىغان قەسەمنىڭ دېدەكلەر ئەمەس، (توي قىلىپ) ئالغان ئاياللارغا خاس ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىدۇ. بۇ كۆپ سانلىق ئالىملارنىڭ كۆز قارىشىدۇر.

﴿**تۆت ئاي كۈتىدۇ**﴾ يەنى ئەر قەسەم ئىچكەن ۋاقىتتىن باشلاپ تۆت ئاي كۈتىدۇ. ئاندىن ئۇنىڭدىن قەسەمدىن چىقىش (يەنى ئۇنىڭ جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈش) ياكى (ئۇنى) تالاق قىلىۋېتىشتا تەلەپ قىلىنىدۇ. شۇڭا الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئەگەر ئۇلار (بۇ مۇددەت ئىچىدە ئاياللىرىغا يېقىنچىلىق قىلىشقا) قايتسا**﴾ يەنى ئىلگىرىكى ھالىتىگە قايتسا يەنى (ئايالى بىلەن) جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزسە، ﴿**(ئاياللىرىغا يامانلىق قىلغان گۇناھىنى) الله ھەقىقەتەن مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر. الله ناھايىتى مېھرىباندۇر**﴾ يەنى قەسەم ئىچكەن سەۋەبى بىلەن (ئاياللارنىڭ) تېگىشلىك ھەققىنى ئادا قىلماي (ئەردىن) ئۆتۈلۈپ قالغان كەمچىلىكنى كەچۈرگۈچىدۇر.

﴿ئەگەر ئۇلار تالاق قىلىش نىيىتىگە كەلسە﴾ بۇ ئايەت تۆت ئاينىڭ ئۆتۈپ كېتىشى بىلەنلا ئايالىنىڭ ئۆزلىكىدىن تالاق بولۇپ كەتمەيغانلىقىنى ئۇقتۇرىدۇ[1].

بۇ ھەقتە ئىمام مالىك، نافىئدىن ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەرنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىر كىشى ئايالى بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمەسلىك ئۈچۈن قەسەم ئىچكەن بولسا، تۆت ئاي ئۆتۈپ كەتكەن بولسىمۇ (ئۇنىڭ ئايالى) تالاق بولمايدۇ. (تۆت ئاي ئۆتكەندىن كېيىن) ئۇ توختىتىلىپ قويۇپ، (ئۇنىڭدىن) ياكى (ئايالىنى) تالاق قىلىۋېتىشى ياكى ئۇنىڭ جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشى تەلەپ قىلىنىدۇ.

ئىبنى جەرىر، سۇھەيل ئىبنى ئەبۇسالىھتىن ئۇنىڭ ئاتىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن ئايالى بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمەسلىك ئۈچۈن قەسەم ئىچكەن كىشى توغرىسىدا 12 ساھابىدىن سورىدىم. ئۇلارنىڭ ھەممىسى: تۆت ئاي ئۆتۈپ كەتمىگىچە ئۇنىڭغا ھېچقانداق گۇناھ بولمايدۇ. ئاندىن (يەنى تۆت ئاي ئۆتۈپ كەتكەندىن كېيىن) ئۇنىڭدىن ئايالى بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈش ياكى تالاق قىلىۋېتىش تەلەپ قىلىنىدۇ، ئەگەر ئۇ قايتسا (يەنى جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزسە ئايالى تالاق بولۇپ كەتمەيدۇ. ئەگەر ئۇ قايتماسلىقنى خالىسا ئايالىنى تالاق قىلىۋېتىدۇ، دېدى.

بۇ ئۆمەر، ئوسمان، ئەلى، ئەبۇدەردا، ئائىشە، ئىبنى ئۆمەر ۋە ئىبنى ئاباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇم قاتارلىقلاردىنمۇ رىۋايەت قىلىنغان، سەئىد ئىبنى مۇسەييەب، ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىز، مۇجاھىد، تاۋۇس، مۇھەممەد ئىبنى كەئب ۋە قاسىم قاتارلىقلارمۇ بۇ ھەقتە يۇقىرىدىكىلەرگە ئوخشاش بايان قىلدى.

* * * * * * *

وَٱلۡمُطَلَّقَٰتُ يَتَرَبَّصۡنَ بِأَنفُسِهِنَّ ثَلَٰثَةَ قُرُوٓءٖۚ وَلَا يَحِلُّ لَهُنَّ أَن يَكۡتُمۡنَ مَا خَلَقَ ٱللَّهُ فِيٓ أَرۡحَامِهِنَّ إِن كُنَّ يُؤۡمِنَّ بِٱللَّهِ وَٱلۡيَوۡمِ ٱلۡأٓخِرِۚ وَبُعُولَتُهُنَّ أَحَقُّ بِرَدِّهِنَّ فِي ذَٰلِكَ إِنۡ أَرَادُوٓاْ إِصۡلَٰحٗاۚ وَلَهُنَّ مِثۡلُ ٱلَّذِي عَلَيۡهِنَّ بِٱلۡمَعۡرُوفِۚ وَلِلرِّجَالِ عَلَيۡهِنَّ دَرَجَةٞۗ وَٱللَّهُ عَزِيزٌ حَكِيمٌ ﴿٢٢٨﴾

***تالاق قىلىنغان ئاياللار ئۈچ ھەيز ئۆتكۈچە ئىددەت تۇتىدۇ. ئەگەر ئۇلار اللە غا، ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىكەن، بەچچىدانلىرىدىكى اللە ياراتقان نەرسىنى (يەنى بالىنى ياكى ھەيزنى) يوشۇرۇشى دۇرۇس ئەمەس، ئۇلارنىڭ ئەرلىرى ئەگەر ئەپلىشىپ قېلىشنى خالىسا، شۇ مۇددەت ئىچىدە ئۇلارنى قايتۇرۇپ كېلىشكە (باشقىلارغا قارىغاندا) ئەڭ ھەقلىقتۇر. ئاياللىرى ئۈستىدە ئەرلەرنىڭ ھەقلىرى بولغىنىدەك، ئەرلىرى ئۈستىدە ئاياللارنىڭمۇ ھەقلىرى بار (يەنى ئاياللار مۇۋاپىق دەرىجىدە ھوقۇقتىن بەھرىمەن بولۇشى كېرەك، مۇۋاپىق دەرىجىدە مەجبۇرىيەتمۇ ئۆتىشى كېرەك). (ئاياللارغا مەھرى بېرىش ۋە ئۇلارنىڭ تۇرمۇشىنى قامداش مەجبۇرىيەتلىرى ئەرلەرگە يۈكلەنگەنلىكتىن) ئەرلەر ئاياللاردىن بىر دەرىجە ئارتۇقلۇقا ئىگە. اللە غالىپتۇر. ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر***﴿228﴾.

[1] ھەنەفىي مەزھىبىدە تۆت ئاي ئۆتۈپ كېتىش بىلەنلا، ئەر كىشى تالاق قىلمىسىمۇ ئايال كىشى ئۆزلىكىدىن تالاق بولۇپ كېتىدۇ.

## تالاق قىلىنغان ئاياللارنىڭ ئىددىتى توغرىسىدا

الله ھەيز كۆرىدىغان ئاياللارنىڭ ئىچىدىن ئىرى بىلەن بىر يەردە بولۇپ بولغاندىن كېيىن، تالاق قىلىنىپ كەتكەن ئاياللارنى ئۈچ ھەيز ئۆتكۈچە كۈتۈشكە بۇيرۇدى. (ئۈچ ھەيز ئۆتۈپ كېتىپ بولغاندىن كېيىن) خالىسا ئەرگە تەگسە بولىدۇ.

## ھەيز ۋە پاكىزلىنىشتا ئاياللارنىڭ سۆزىنىڭ قوبۇل قىلىنىدىغانلىقى توغرىسىدا

**﴿بەچچىدانلىرىدىكى الله ياراتقان نەرسىنى (يەنى بالىنى ياكى ھەيزنى) يوشۇرۇشى دۇرۇس ئەمەس﴾** يەنى ھامىلدارلىقنى ياكى ھەيزنىڭ بارلىقنى كۆرسىتىدۇ. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسىنىڭ شۇنداق بولىدىغانلىقىنى ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما ئىبنى ئۆمەر، مۇجاھىد، شەئبىي، ھەكەم ئىبنى ئۇتەيبە، رەبىيئ ئىبنى ئەنەس، زەھھاك ۋە باشقىلاردىن بايان قىلدى.

**﴿ئەگەر ئۇلار الله غا، ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىكەن﴾** بۇ ئاياللار ئۈچۈن بولغان ئاگاھلاندۇرۇشتۇر بۇ ئايەت (ئۇلار ھامىلدارمۇ ياكى ھەيز مۇددىتى تۈگىدىمۇ ياكى تۈگىمىدىمۇ دېگەن مەسىلىلەردە) ئۇلارنىڭ سۆزلىرىنىڭ ئېتىبارغا ئېلىنىدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. چۈنكى، بۇ ئىشلار توغرۇلۇق خەۋەر بېرىش ئۇلارغىلا تەئەللۇقتۇر. باشقىلارنىڭ بۇ ئىشلارنى ئېنىق بىلىشى ناتايىن. ئۇلار ئىددىتىنى بالدۇر توشقۇزۇۋېتىشنى مەقسەت قىلىپ ياكى (ئىددەت ھەققىگە ئوخشاش) ئۇنىڭدىن كېلىدىغان بەزى پايدىلارنى ئويلاپ، ئۇنى كەينىگە سوزۇش نىيىتىدە يالغان سۆزلىمەي، ھەقنى سۆزلەشكە بۇيرۇلدى.

## ئايالىنى ئۈچ تالاق قىلمىغان كىشىنىڭ ئۇ ئايالى بىلەن يارىشىۋېلىشقا ھەقلىق ئىكەنلىكى توغرىسىدا

**﴿ئۇلارنىڭ ئەرلىرى ئەگەر ئەپلىشىپ قېلىشنى خالىسا، شۇ مۇددەت ئىچىدە ئۇلارنى قايتۇرۇپ كېلىشكە (باشقىلارغا قارىغاندا) ئەڭ ھەقلىقتۇر﴾** يەنى ئۇ (ئۈچ تالاق قىلىنمىغان) ئايال ئۆزىنىڭ ئىددىتى ئىچىدىلا بولسا، ئېرىنىڭ ئۇنىڭغا قايتىشتىكى مەقسىتى (ئۆزلىرىنىڭ مۇناسىۋەتلىرىنى) ياخشىلاش ياكى ئەسلىگە كەلتۈرۈش بولسا، ئۇنىڭ ئۇ ئايالغا يېنىشى ھەقلىقتۇر. ئەمما ئۈچ تالاق قىلىنغان ئايالغا ئېرىنىڭ يېنىشى دۇرۇس ئەمەستۇر.

## ئەر ـ ئاياللارنىڭ ھەق ـ ھوقۇقلىرى توغرىسىدا

**﴿ئاياللىرى ئۈستىدە ئەرلەرنىڭ ھەقلىرى بولغىنىدەك، ئەرلىرى ئۈستىدە ئاياللارنىڭمۇ ھەقلىرى بار (يەنى ئاياللار مۇۋاپىق دەرىجىدە ھوقۇقتىن بەھرىمەن بولۇشى كېرەك، مۇۋاپىق دەرىجىدە مەجبۇرىيەتمۇ ئۆتىشى كېرەك)﴾** يەنى ئاياللارنىڭ ئەرلەر ئۈستىدە ھەققى بولغىنىدەك، ئەرلەرنىڭمۇ ئۇلارنىڭ ئۈستىدە ھەققى بار. (شۇڭا) ئۇلارنىڭ ھەر ئىككىسى ئۆزلىرىنىڭ مەجبۇرىيەتلىرىنى ئادا قىلىشى لازىم.

بۇ ھەقتە ئىمام مۇسلىم، جابىرنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋىدالىشىش ھەججىدە سۆزلىگەن خۇتبىسىدە مۇنداق دەيدۇ: «سىلەر ئاياللار توغرىسىدا الله تائالادىن قورقۇڭلار، سىلەر ئۇلارنى الله نىڭ ئامانىتى ئورنىدا ئەمرىڭلارغا ئالدىڭلار، (يەنى

ئۇلارنى اﷲ نىڭ ئايەتلىرىنى ئېلىشنى دۇرۇس قىلىپ بەرگەن سۆزى بىلەن ئۆزەڭلارغا ھالال قىلدىڭلار)، سىلەرنىڭ ئۇلارنىڭ ئۈستىدىكى ھەققىڭلار ئۇلار تۆشەكلىرىڭلارغا سىلەر يامان كۆرىدىغان كىشىلەرنى يولاتماسلىقتۇر (يەنى ئۇلار سىلەرنىڭ ئۆيلىرىڭلارغا سىلەر يامان كۆرىدىغان يامان كىشى مەيلى ئۇ كىشى ئايال بولسۇن ياكى ئەر بولسۇن باشلىمىسۇن) ئەگەر ئۇلار شۇ ئىشنى قىلىپ سالسا سىلەر ئۇلارنى قاتتىق ئۇرماي بوشراق ئۇرۇڭلار. ئۇلارنىڭ (سىلەرنىڭ ئۈستىڭلەردىكى) ھەققىي ئۇلارنىڭ يېمەك - ئىچمەك ۋە كىيىم - كېچەكنى ئۆز لايىقىدا (ئاشۇرۇۋەتمەي، قىسىپمۇ قويماي) تەييارلاپ بېرىشتۇر...».

بەھزى ئىبنى ھەكىم، مۇئاۋىيە ئىبنى ھەيدە قۇرەيشى چوڭ دادىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ ئۇ: ئى اﷲ نىڭ پەيغەمبىرى! بىزنىڭ ئاياللىرىمىزنىڭ بىزدىكى ھەققى نېمە؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «(ئۇلارنىڭ سىلەرنىڭ ئۈستۈڭلاردىكى ھەققى) سەن تائام يېسەڭ ئۇنىڭغىمۇ تائام بەرگىن، سەن كىيىم كىيسەڭ ئۇنىڭغىمۇ كىيىم كىيگۈزگىن، سەن (ئۇنىڭ) يۈزىگە ئۇرمىغىن، سەت تىل بىلەن تىللىمىغىن (ياكى سەت گەپ قىلمىغىن)، سەن (ئۇنى) ئۆيدىن باشقا يەردە تاشلاپ قويمىغىن» دەپ جاۋاب بەردى.

ۋەكى، ئىكرىمەدىن ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن ئايالىمنىڭ مەن ئۈچۈن چىرايلىق ياسىنىشىنى ياخشى كۆرگىنىمدەك مەنمۇ ئايالىم ئۈچۈن چىرايلىق ياسىنىشمنى ياخشى كۆرىمەن. چۈنكى، اﷲ ﴿**ئاياللىرى ئۈستىدە ئەرلەرنىڭ ھەقلىرى بولغىنىدەك، ئەرلىرى ئۈستىدە ئاياللارنىڭمۇ ھەقلىرى بار (يەنى ئاياللار مۇۋاپىق دەرىجىدە ھوقۇقتىن بەھرىمەن بولۇشى كېرەك، مۇۋاپىق دەرىجىدە مەجبۇرىيەتمۇ ئۆتىشى كېرەك)**﴾ دەيدۇ.

## ئەرلەرنىڭ ئارتۇقچىلىقى توغرىسىدا

﴿**ئەرلەر ئاياللاردىن بىر دەرىجە ئارتۇقلۇققا ئىگە**﴾ يەنى يارىتىلىش، ئەدەب - ئەخلاق (جەمئىيەتتىكى) ئورنى (ئاياللارنى ئەرلەرنىڭ باشقۇرۇشى)، خوتۇن ۋە بالا - چاقىلىرىنى خىراجەت بىلەن تەمىنلەش ۋە دۇنيا - ئاخىرەتتە پايدىسى تېگىدىغان ئىشلار بىلەن شۇغۇللىنىش قاتارلىق ئارتۇقچىلىققا ئىگىدۇر. اﷲ تائالا بۇ توغرۇلۇق مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئەرلەر ئاياللارنىڭ ھامىيلىرىدۇر، بۇ اﷲ نىڭ ئۇلارنىڭ بەزىسىنى بەزىسىدىن (يەنى ئەرلەرنى كۈچ قۇۋۋەت، غازاتقا چىقىش قاتارلىق جەھەتلەردە ئاياللاردىن) ئارتۇق قىلغانلىقىدىندۇر ۋە ئەرلەرنىڭ ئۆز پۇل - ماللىرىنى سەرپ قىلغانلىقىدىندۇر (يەنى ئاياللارنىڭ نەپىقىسى ئەرلەرنىڭ زىممىسىگە يۈكلەنگەنلىكىدىندۇر)﴾[1].

﴿**اﷲ غالىپتۇر. ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر**﴾ يەنى ئۇنىڭغا ئاسىي بولغان ئۇنىڭ بۇيرۇقىغا خىلاپلىق قىلغان كىشىدىن ئىنتىقام ئېلىشقا كۈچى يېتەلگۈچىدۇر. ئۆزى قىلغان ۋە ئورۇنلاشتۇرغان ئىشلىرىدا ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر.

* * * * * * *

[1] سۈرە نىسا 34- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ٱلطَّلَٰقُ مَرَّتَانِ ۖ فَإِمۡسَاكُۢ بِمَعۡرُوفٍ أَوۡ تَسۡرِيحُۢ بِإِحۡسَٰنٍ ۗ وَلَا يَحِلُّ لَكُمۡ أَن تَأۡخُذُواْ مِمَّآ ءَاتَيۡتُمُوهُنَّ شَيۡـًٔا إِلَّآ أَن يَخَافَآ أَلَّا يُقِيمَا حُدُودَ ٱللَّهِ ۖ فَإِنۡ خِفۡتُمۡ أَلَّا يُقِيمَا حُدُودَ ٱللَّهِ فَلَا جُنَاحَ عَلَيۡهِمَا فِيمَا ٱفۡتَدَتۡ بِهِۦ ۗ تِلۡكَ حُدُودُ ٱللَّهِ فَلَا تَعۡتَدُوهَا ۚ وَمَن يَتَعَدَّ حُدُودَ ٱللَّهِ فَأُوْلَٰٓئِكَ هُمُ ٱلظَّٰلِمُونَ ﴿٢٢٩﴾ فَإِن طَلَّقَهَا فَلَا تَحِلُّ لَهُۥ مِنۢ بَعۡدُ حَتَّىٰ تَنكِحَ زَوۡجًا غَيۡرَهُۥ ۗ فَإِن طَلَّقَهَا فَلَا جُنَاحَ عَلَيۡهِمَآ أَن يَتَرَاجَعَآ إِن ظَنَّآ أَن يُقِيمَا حُدُودَ ٱللَّهِ ۗ وَتِلۡكَ حُدُودُ ٱللَّهِ يُبَيِّنُهَا لِقَوۡمٍ يَعۡلَمُونَ ﴿٢٣٠﴾

***(قايتا يارىشىشقا بولىدىغان) تالاق ئىككى قېتىمدۇر، ئۇنىڭدىن كېيىن (خوتۇنىنى) چىرايلىقچە تۇتۇش، ياكى ياخشىلىق بىلەن (يەنى زۇلۇم قىلماي، يامان گېپىنى قىلماي، كىشىلەرنى ئۇنىڭدىن يىراقلاشتۇرماي) قويۇۋېتىش لازىم. الله نىڭ بەلگىلىمىرىگە رىئايە قىلالماسلىق خەۋپى (يەنى ياخشى ئۆتەلمەسلىك، الله بەلگىلىگەن ئەر ـ خوتۇنلۇق ھوقۇقلىرىغا رىئايە قىلالماسلىق خەۋپى) بولمىسىلا، ئۇزەڭلارنىڭ ئاياللىرىڭلارغا (مەھرى ئۈچۈن) بەرگەن مال ـ مۈلۈكتىن ھېچقانداق نەرسىنى قايتۇرۇۋېلىش دۇرۇس بولمايدۇ. ئەگەر سىلەر ئۇلار (يەنى ئەر ـ ئايال) نىڭ الله نىڭ بەلگىلىمىرىگە رىئايە قىلالماسلىقىدىن قورقساڭلار، خوتۇننىڭ (تالاق خېتىنى ئېلىش مەقسىتىدە) مال بەرگەنلىكى ئۈچۈن ئۇ ئىككىسىگە (يەنى ئەر ـ خوتۇنغا) گۇناھ بولمايدۇ. ئەنە شۇلار الله نىڭ بەلگىلىمىلىرىدۇر، ئۇنىڭغا خىلاپلىق قىلماڭلار الله نىڭ بەلگىلىمىلىرىگە خىلاپلىق قىلغۇچىلار زالىملاردۇر[229]. ئەگەر (ئۇ) ئۇنى (يەنى خوتۇنىنى) (ئۈچ قېتىم) تالاق قىلسا، (خوتۇن) باشقا ئەرگە تەگمىگىچە ئۇنىڭغا دۇرۇس بولمايدۇ، كېيىنكى ئەر ئۇنى تالاق قىلغاندىن كېيىن (ئىددىتىنى توشقۇزۇپ)، بۇرۇنقى ئەر بىلەن قايتا ياراشسا، ئۇلارغا ھېچ گۇناھ بولمايدۇ. ئەگەر ئۇلار الله نىڭ بەلگىلىمىرىگە رىئايە قىلالايدىغانلىقىنى (يەنى قايتا ياراشقاندىن كېيىن ياخشى ئۆتەلەيدىغانلىقىنى) تەسەۋۋۇر قىلسا، بۇ الله نىڭ بەلگىلىمىلىرىدۇركى، الله ئۇنى بىلىدىغان (يەنى ئىشىنىڭ ئاقىۋىتىگە پەمى يېتىدىغان) قەۋم ئۈچۈن بايان قىلىدۇ[230].***

## تالاقنىڭ ئۈچكە قىسقارتىلغانلىقى ۋە قايتا يانغىلى بولىدىغان ۋە يانغىلى بولمايدىغان تالاقنىڭ بايانى توغرىسىدا

بۇ ئايەت ئىسلام دىنىنىڭ باشلىرىدا، بىر كىشى ئايالىنى يۈز قېتىم تالاق قىلسىمۇ، ئۇ ئايال ئىددەتنىڭ ئىچىدىلا بولسا، ئۇ كىشى ئۇنىڭغا يېنىۋالالايدىغان ئادەتنى ئەمەلدىن قالدۇردى. بۇنداق بولغاندا ئاياللارغا زىيان بولىدىغانلىقى ئۈچۈن الله (ئۇلارنىڭ تالاقلىرىنى) ئۈچكە قىسقارتتى. الله بىرىنچى ۋە ئىككىنچى قېتىملىق تالاقتا يېنىششنى يول قويدى ۋە ئۈچىنچى قېتىملىق تالاقتا، پەقەت يانغىلى بولمايدىغانلىقىنى بايان قىلدى. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿(قايتا يارىشىشقا بولىدىغان) تالاق ئىككى قېتىمدۇر﴾.

﴿تالاق قىلىنغان ئاياللار ئۈچ ھەيز ئۆتكۈچە ئىددەت تۇتىدۇ. ئەگەر ئۇلار الله غا، ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىكەن، بەچچىدانلىرىدىكى الله ياراتقان نەرسىنى (يەنى بالىنى ياكى ھەيزنى)

**يوشۇرۇشى دۇرۇس ئەمەس﴾** دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەبۇداۋۇد ئىبنى ئاببا‌س رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىر كىشى ئايالىنى ئۈچ قېتىم تالاق قىلىۋەتسىمۇ ئۇنىڭغا يېنىش ھەققى بار ئىدى. ئاندىن الله ئۇ ھۆكۈمنى ئەمەلدىن قالدۇرۇپ مۇنداق دېدى: ﴿**(قايتا يارىشىشقا بولىدىغان) تالاق ئىككى قېتىمدۇر﴾**.

ئىبنى ئەبۇھاتەم، ئۇرۋەنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىر كىشى ئايالىغا مەن سېنى ھەرگىزمۇ تالاق قىلمايمەن ۋە سەن بىلەن ھەرگىزمۇ بىر يەردە بولمايمەن، دېدى. ئايالى ئۇ قانداق ئىش دېدى. ئېرى سېنى تالاق قىلىمەن، سېنىڭ ئىددىتىڭ توگەي، دەپ قالغاندا سەن بىلەن يېنىشىمەن (ئاندىن يەنە تالاق قىلىمەن يەنى ئىددىتىڭ توگەي دەپ قالغاندا سەن بىلەن يېنىشىمەن، بۇ ئىشنى توختىماي قىلىمەن) دېدى. (ئۇنداق بولۇشىدا ئۇ چاغدا تالاقنىڭ چەكلىمىسى يوق بولۇپ بىركىشى يۈز قېتىم، ھەتتا مىڭ قېتىم ئايالى بىلەن ئايرىلىپ كېتىپ يېنىشالايتتى) شۇنىڭ بىلەن ھېلىقى ئايال پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ ئۇ ئىشنى ئۇنىڭغا سۆزلەپ بەردى. ئاندىن الله ﴿**(قايتا يارىشىشقا بولىدىغان) تالاق ئىككى قېتىمدۇر﴾** دېگەن ئايەتنى نازىل قىلدى. ئىبنى جەرىرمۇ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە يۇقىرىدا سۆزلەنگەنگە ئوخشاش بايان قىلدى.

﴿**ئۇنىڭدىن كېيىن (خوتۇننى) چىرايلىقچە تۇتۇش، ياكى ياخشىلىق بىلەن (يەنى زۇلۇم قىلماي، يامان گېپىنى قىلماي، كىشىلەرنى ئۇنىڭدىن يىراقلاشتۇرماي) قويۇۋېتىش لازىم﴾** يەنى سەن ئايالىڭنى بىر تالاق ياكى ئىككى تالاق قىلساڭ، ئۇ ئۆزىنىڭ ئىددىتىنىڭ ئىچىدىلا بولىدىغان بولسا، مۇناسىۋەتنى ياخشىلاش ۋە ئۇنىڭغا ياخشىلىق قىلىش نىيىتى بىلەن ئۇنىڭ بىلەن يارىشىۋېلىش ياكى ئۇنى قويۇپ بېرىش سېنىڭ ئىختىيارلىقىڭدىدۇر.

ئەلى ئىبنى ئەبۇتەلھە، ئىبنى ئاببا‌س رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىر كىشى ئايالىنى ئىككى تالاق قىلسا، ئۈچىنچى تالاقتا الله تائالادىن قورقسۇن. (يەنى) ئۇ، ئۇنى چىرايلىقچە ساقلاپ ياخشى ياشىسۇن. ياكى ئۇنىڭدىن ئاجرىشىپ كەتمەكچى بولسا، چىرايلىقچە تالىقىنى بېرىپ ئۇنىڭ ھەققىدىن كىچىككىنىمۇ بىر نەرسىنى تۇتۇپ قالماي ئۇنى قويۇۋەتسۇن.

## بەرگەن تويلۇقنى قايتۇرۋېلىشنىڭ دۇرۇس بولمايدىغانلىقى توغرىسىدا

﴿**الله نىڭ بەلگىلىمىلىرىگە رىئايە قىلالماسلىق خەۋپى (يەنى ياخشى ئۆتەلمەسلىك، الله بەلگىلىگەن ئەر ـ خوتۇنلۇق ھوقۇقلىرىغا رىئايە قىلالماسلىق خەۋپى) بولمىسىلا، ئۆزەڭلارنىڭ ئاياللىرىڭلارغا (مەھرى ئۈچۈن) بەرگەن مال ـ مۈلۈكتىن ھېچقانداق نەرسىنى قايتۇرۇۋېلىش دۇرۇس بولمايدۇ﴾** يەنى سىلەرنىڭ ئۇلارغا بەرگەن تويلۇقنىڭ ھەممىسىنى ياكى بەزىسىنى ئۇلاردىن قايتۇرۇپ ئېلىۋېلىشىڭلار ئۈچۈن، ئۇلارغا بېسىم ئىشلىتىشىڭلار ھالال ئەمەس.

الله بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئەگەر سىلەر ئۇلار (يەنى ئەر ـ ئايال) نىڭ الله نىڭ بەلگىلىمىلىرىگە رىئايە قىلالماسلىقىدىن قورقساڭلار، خوتۇننىڭ (تالاق خېتىنى ئېلىش مەقسىتىدە) مال بەرگەنلىكى ئۈچۈن ئۇ ئىككىسىگە (يەنى ئەر ـ خوتۇنغا) گۇناھ بولمايدۇ﴾** يەنى ئۇ (ئايال) ئۆز رازىلىقى بىلەن تويلۇقتىن بىر نەرسە بەرگەن بولسا، ئۇنى ئالسا بولىدۇ.

## بەرگەن تويلۇقنى قايتۇرۇپ بېرىش شەرتى بىلەن ئايرىلىپ كېتىش ۋە تويلىقنى قايتۇرۇۋېلىش توغرىسىدا

ئەر ـ خوتۇن يامانلىشىپ قېلىپ ئايال (ئۆزىنىڭ ئۇستىدىكى) ئەرنىڭ ھوقۇقلىرىنى ئادا قىلمايدىغان، ئۇنىڭ ئېرى بىلەن بىر ئۆيدە ياشاش مۇمكىنچىلىكى قالمىغان دەرىجىدە ئېرىنى يامان كۆرۈپ قالغان بولسا، ئۇ ئەرنىڭ تويلۇقنى قايتۇرۇپ بەرسە، ئۇنىڭغا ھېچقانداق گۇناھ بولمايدۇ. ئەرگىمۇ تويلۇقنى قايتۇرۇۋالغانلىقى ئۈچۈن ھېچقانداق گۇناھ بولمايدۇ. بۇنىڭ بىلەن ئايال كىشى تالاق بولۇپ كېتىدۇ. شۇڭا الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**الله نىڭ بەلگىلىمىلىرىگە رىئايە قىلالماسلىق خەۋپى (يەنى ياخشى ئۆتەلمەسلىك، الله بەلگىلىگەن ئەر ـ خوتۇنلۇق ھوقۇقلىرىغا رىئايە قىلالماسلىق خەۋپى) بولمىسىلا، ئۆزەڭلارنىڭ ئاياللىرىڭلارغا (مەھرى ئۈچۈن) بەرگەن مال ـ مۈلۈكتىن ھېچقانداق نەرسىنى قايتۇرۇۋېلىش دۇرۇس بولمايدۇ**﴾.

ئەمما ئايال كىشىنىڭ ھېچقانداق سەۋەبسىز (يەنى ئۇ ئەر كىشى بىلەن ئايرىلىپ كېتىشكە ھېچقانداق سەۋەب يوق تۇرۇپ) ئۇنىڭغا تويلۇقنى قايتۇرۇپ بېرىپ يولدىشىدىن تالىقىنى سورىسا (بۇ) توغرا ئەمەستۇر. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «قايسى بىر ئايال ئېرىدىن سەۋەبسىز تالىقىنى سورىسا، ئۇ ئايالغا جەننەتنىڭ پۇرىقى ھارامدۇر».

ئىبنى جەرىر بۇ ئايەت سابىت ئىبنى قەيس ئىبنى شىماس ۋە ئۇنىڭ ئايالى ھەبىبە بىنتى ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەي ئىبنى سەلۇل توغرىسىدا چۈشكەن دېدى.

ئىمام مالىك، ھەبىبە بىنتى سەھل ئەنسارىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ھەبىبە بىنتى سەھل، سابىت ئىبنى قەيس ئىبنى شىماسنىڭ ئايالى ئىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (بىر كۈنى) بامدات نامىزىغا چىققاندا، تۈن ـ قاراڭغۇسىدا ھەبىبە بىنتى سەھلنىڭ ئۆزىنىڭ ئىشىكى ئالدىدا تۇرغانلىقىنى كۆردى، ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بۇ كىم؟» دېدى. ئۇ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەن ھەبىبە بىنتى سەھل دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «نېمە بولدىڭىز؟» دېدى. ئاندىن ئۇ: مېنىڭ سابىت ئىبنى قەيس بىلەن (بىر ئۆيدە تۇرۇشىمنىڭ مۇمكىنچىلىكى قالمىدى)، دېدى. ئاندىن سابىت ئىبنى قەيس (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا) كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «ھەبىبە بىنتى سەھل دېيىشكە تېگىشلىك گەپنىڭ ھەممىنى قىلدى» دېدى. ئاندىن ھەبىبە: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى ئۇنىڭ ماڭا بەرگەن تويلۇقىنىڭ ھەممىسى قېشىمدا بار، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ھەبىبەنىڭ ئېرىگە): «ئۇنىڭدىن (تويلۇقنى) قولۇڭغا ئالغىن» دېدى. ئاندىن ئۇ ئۇنىڭدىن تويلۇقنى قايتۇرۇۋالدى. ھەبىبە ئۆزىنىڭ ئاتا ـ ئانىسىنىڭ قېشىغا كەتتى (يەنى ئۇ ئىككىسى ئاجرىشىپ كەتتى).

ئىمام بۇخارى، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: سابىت ئىبنى قەيس ئىبنى شىماسنىڭ ئايالى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەن ئۇنى دىنى ياكى ئەخلاقى جەھەتتىن ئەيىبلىمەيمەن، لېكىن ئىسلامدا كۇپۇرلۇقنى يامان كۆرىمەن[1]، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنىڭ (تويلۇقىڭىز ئۈچۈن بەرگەن خورمۇلۇق)

---

[1] يەنى مەن يامان كۆرۈپ قالغاندىن كېيىن ئىسلامدا تەلەپ قىلىنغان بويىچە ئۇنىڭ خىزمىتىنى قىلالمايمەن.

بىغىنى قايتۇرۇپ بېرەمسىز» دېدى. ئۇ: ماقول دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېرىگە: «باغنى قوبۇل قىلىپ، ئۇنىڭ خېتىنى بەرگىن» دېدى.

## تويلۇقنى قايتۇرۇپ بېرىپ خېتىنى ئالغان ئايالنىڭ ئىددىتى توغرىسىدا

تىرمىزى، رەبىيئى بىنتى مۇئەۋۋىز ئىبنى ئەفرانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۇ (رەبىيئ دېگەن ئايال) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىسىدا (ئېرىگە تويلۇقنى قايتۇرۇپ بېرىپ ئۇنىڭ ئورنىغا) خېتىنى ئالغان ئىدى. ئاندىن ئۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ھەيز كۆرۈش بىلەنلا ئىددەتتىن چىقىشقا بۇيرۇدى. ( ئەمما تۆت مەزھەب ئىماملىرىنىڭ كۆز قارىشى بويىچە، ئۇ ئايال ئىددىتىدىن ئۈچ ھەيز كۆرۈش بىلەن چىقىدۇ).

## الله نىڭ بەلگىلىملىرىدىن چىقىپ كېتىشنىڭ زۇلۇم ئىكەنلىكى توغرىسىدا

﴿**ئەنە شۇلار الله نىڭ بەلگىلىملىرىدۇر، ئۇنىڭغا خىلاپلىق قىلماڭلار الله نىڭ بەلگىلىملىرىگە خىلاپلىق قىلغۇچىلار زالىملاردۇر**﴾ يەنى سىلەرگە يول قويۇپ بېرىلگەن بۇ ئىشلار الله نىڭ بەلگىلىملىرىدۇر. سىلەر (بۇ بەلگىلىملەرگە) خىلاپلىق قىلماڭلار. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الله (نۇرغۇنلىغان) بەلگىلىملەرنى بەلگىلەپ بەردى. سىلەر ئۇنىڭغا خىلاپلىق قىلماڭلار. الله (نۇرغۇنلىغان) پەرزلەرنى بېكىتتى. سىلەر ئۇنىڭغا سەل قارىماڭلار. ئۇ (نۇرغۇنلىغان) ئىشلارنى ھارام قىلدى. سىلەر ئۇنى قىلىپ قالماڭلار. الله ئۇنتۇپ قالغانلىقتىن ئەمەس، بەلكى سىلەرگە رەھمەت قىلغانلىقتىن (نۇرغۇنلىغان) نەرسىلەرنىڭ (ھۆكمىنى) بايان قىلمىدى (يەنى ئۇ نەرسىلەرنى ھالال ياكى ھارام دېمىدى). سىلەر ئۇ نەرسىلەر توغرىسىدا سوئال سورىماڭلار».

## بىراقلا ئۈچ تالاق قىلىشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

يۇقىرىدىكى ﴿**(قايتا يارىشىشقا بولىدىغان) تالاق ئىككى قېتىمدۇر**﴾ دېگەن ئايەت بىر سۆز بىلەن ئۈچ تالاق قىلىشنىڭ ھارام ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىدۇ. ئۇنىڭ ھارام ئىكەنلىكىنى نەسەئى رىۋايەت قىلغان مەھمۇد ئىبنى لەبىدنىڭ ھەدىسىدىنمۇ كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇ. ئۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بىر كىشىنىڭ ئايالىنى ئۈچ تالاق قىلغانلىقى توغرۇلۇق خەۋەر يەتكەندە ئاچچىقلانغان ھالەتتە قوپۇپ: «مەن ئىچىڭلاردا تۇرساممۇ الله نىڭ كىتابى بىلەن ئوينىشامسىلەر (يەنى مەن ھايات تۇرسام سىلەر الله نىڭ كىتابى قۇرئاننى ئويۇنچۇقنىڭ ئورنىدا كۆرەمسىلەر؟)» دېدى. بىر كىشى ئورنىدىن تۇرۇپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى مەن ئۇنى (ئايالىنى ئۈچ تالاق قىلغان كىشىنى) ئۆلتۈرۈۋەتمەيمۇ؟ دېدى...

## ئۈچىنچى تالاقتىن كېيىن ئايالى بىلەن يارىشىشنىڭ دۇرۇس ئەمەسلىكى توغرىسىدا

﴿**ئەگەر (ئۇ) ئۇنى (يەنى خوتۇنىنى) (ئۈچ قېتىم) تالاق قىلسا، (خوتۇن) باشقا ئەرگە تەگمىگىچە ئۇنىڭغا دۇرۇس بولمايدۇ**﴾ يەنى بىركىشى ئايالىنى بىرىنچى قېتىم ۋە ئىككىنچى قېتىم تالاق قىلىپ بولغاندىن كېيىن ئۈچىنچى قېتىم تالاق قىلغان بولسا، ئۇ ئايال ھەقىقەتەن ئۇنىڭغا ھارام بولۇپ كېتىدۇ. ﴿**باشقا ئەرگە تەگمىگىچە**﴾ يەنى ئۇ باشقا بىر ئەر ئۇنى ھەقىقىي نىكاھلاپ ئېلىپ ئۇنىڭ بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمىگىچە بۇرۇنقى ئېرىگە ھالال بولمايدۇ. ئەگەر ئۇنى بىركىشى

نىكاھلاپ ئالماي قول قىلىپ سېتىۋېلىپ ئۇنىڭ بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزگەن بولسىمۇ ئۇ يەنە بۇرۇنقى ئېرىگە ھالال بولمايدۇ[1].

شۇنىڭدەك ئۇ (ئايال) ھەقىقىي نىكاھ بىلەن (بىر كىشىگە) تەگكەن بولسا، ئۇ كىشى ئۇنىڭ بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمىگەيلا (ئۇ ئايال ئۇ ئەردىن ئايرىلىپ كەتكەن بولسا) ئۇ (ئايال) يەنە بۇرۇنقى ئېرىگە ھالال بولمايدۇ.

بۇ ھەقتە ئىمام مۇسلىم ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: بىر ئايالنى ئېلىپ ئاندىن ئۇنى ئۈچ قېتىم تالاق قىلىۋەتكەندىن كېيىن، ئۇ (ئايال) باشقا بىر كىشى بىلەن توي قىلىپ، جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشتىن بۇرۇن ئايرىلىپ كەتكەن بولسا، ئۇ ئايال ئۆزىنىڭ بۇرۇنقى ئېرىگە ھالال بولامدۇ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنىڭ ئىككىنچى ئېرى ئۇنىڭ بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمىگىچە، بۇرۇنقى ئېرىگە ھالال بولمايدۇ» دەپ جاۋاب بەردى.

ئىمام ئەھمەد، ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن ۋە ئەبۇبەكرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدا ئىدۇق. (ئۇنىڭ يېنىغا) قۇرەيز قەبىلىسىدىكى رۇفائىنىڭ ئايالى كىرىپ مۇنداق دېدى: مېنى رۇفائى بىراقلا ئۈچ تالاق قىلىۋەتكەن ئىدى. ئاندىن مېنى ئابدۇراھمان ئىبنى زۇبەير نىكاھىغا ئالدى. ئۇنىڭ جىنسىي ئەزاسى كىيىمىنىڭ پېشىگە ئوخشاش ئىكەن، دەپ كىيىمىنىڭ بىر پېشىنى تۇتتى[2]. (بۇ ۋاقىتتا) خالىد ئىبنى سەئىد ئىبنى ئاسقا رۇخسەت بېرىلمەي ئىشىك ئالدىدا تۇراتتى. خالىد ئىبنى سەئىد: ئى ئەبۇبەكرى! بۇ (خوتۇننى) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىدا بۇنداق سۆزلەرنى قىلىشتىن توسمامسەن؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پىسسىڭىدە كۈلۈپ قويۇپ (ھېلىقى ئايالغا): «سىز (بۇرۇنقى ئېرىڭىز) رۇفائى بىلەن يارىشىشنى خالايدىغاندەك تۇرىسىز. سىز (كېيىنكى ئېرىڭىزنىڭ) ھەسىلىنى، (كېيىنكى ئېرىڭىز) سىزنىڭ ھەسىلىڭىزنى تېتىمىغۇچە (يەنى ئارىلىقىڭلاردا جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتۈلمىگىچە) سىزنىڭ بۇرۇنقى ئېرىڭىز بىلەن يارىشىۋېلىشىڭىز دۇرۇس بولمايدۇ» دېدى. بۇ ھەدىسنى ئىمام بۇخارى ۋە ئىمام مۇسلىم قاتارلىقلارمۇ يۇقىرىقىغا ئوخشاش رىۋايەت قىلدى.

## باشقا بىر كىشىنىڭ ئايالىغا يول چىقىرىپ بېرىش ئۈچۈن ئۇنى ۋاقىتلىق ئالغان كىشىگە ۋە ئايالىغا يول تېپىش ئۈچۈن ئايالىنى باشقا بىر كىشىگە ئېلىپ بەرگەن كىشىگە لەنەت بولىدىغانلىقى توغرىسىدا

ئەسلىدە بىر ئەركىشى بىر ئايال بىلەن توي قىلماقچى بولسا، ئۇنىڭغا چىن قەلبىدىن قىزىقىشى ۋە ئۇنىڭ بىلەن مەڭگۈ بىللە ياشاشنى نىيەت قىلىشى لازىم. ئەگەر توي قىلغاندا نىيىتى بۇرۇنقى ئېرىگە يول چىقىرىپ بېرىش بولسا، مانا بۇ ھەدىسلەردە ئەيىبلەنگەن ۋە لەنەت ئوقۇلغان كىشىدۇر.

[1] بىر كىشى بىر ئايالنى پۇتۇنلەي سېتىۋالغان بولسا، ئۇ كىشى ئۇ ئايالنىڭ خوجايىنى ھېسابلىنىدۇ. ئۇ ئايال بىلەن نىكاھسىز جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشى دۇرۇس بولىدۇ. بۇ ھازىرقى زاماندا مەۋجۇد ئەمەس، ئەمما بىر كىشى بىر ئايالنى پۇتۇنلەي سېتىۋالماقچى، ئۇنىڭ بىر ئايلىقى ياكى ئىككى ئايلىقىنى ۋە ياكى بىرەر يىللىقىنى سېتىۋالغان بولسا ئۇ، ئۇنىڭ قولى ھېسابلانمايدۇ. ھەم ئۇ كىشىنىڭ ئۇ ئايال بىلەن نىكاھسىز جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشىمۇ بولمايدۇ.
[2] يەنى ئۇ جىنسىي مۇناسىۋەتتە ئاجىز ئىكەن دېمەكچى.

ئەگەر نىكاھ قىلغاندا ئۆزىنىڭ ئۇ ئايالنى بۇرۇنقى ئېرىگە يول چىقىرىپ بېرىش ئۈچۈن ئالدىغانلىقىنى ئوچۇق دېسە، كۆپىنچە ئالىملارنىڭ كۆز ـ قارىشىچە ئۇ نىكاھ، نىكاھ بولمايدۇ.

ئىمام ئەھمەد، ئابدۇللاھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (كىشىلەرنىڭ بەدىنىگە) بىر نەرسە چەككۈچىگە ۋە (بەدىنىگە) بىر نەرسە چەكتۈرگۈچىگە، چاچ ئۇلىغۇچىغا ۋە ئۇلاتقۇچىغا، (كىشىلەرنىڭ ئاياللىرىنى ۋاقىتلىق نىكاھلاپ) يول چىقىرىپ بەرگۈچىگە ۋە (ئاياللىرىنى باشقىلارغا نىكاھلاپ بېرىپ) يول تاپقۇچىغا، جازانە ئالغۇچىغا ۋە جازانە بەرگۈچىگە لەنەت ئېيتتى.

ھاكىم، نافىئنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىر كىشى ئىبنى ئۆمەرنىڭ يېنىغا كېلىپ ئۇنىڭدىن: بىر ئادەم ئېرى ئۈچ تالاق قىلىۋەتكەن ئايالنى ئۇنىڭ بىلەن ھەقىقىي ئۆي تۇتۇش ئۈچۈن بولماستىن، بۇرۇنقى ئېرىگە يول چىقىرىپ بېرىش ئۈچۈن ئالغان بولسا، (كېيىنكى ئالغان كىشىدىن ئايرىلىپ بولغاندىن كېيىن) بۇرۇنقى ئېرىگە ھالال بولامدۇ؟ دەپ سورىدى. ئىبنى ئۆمەر: ئۇ بۇنىڭغا ئوخشاش نىكاھ بىلەن ئالسا (ئۇ ئايال بۇرۇنقى ئېرىگە) ھالال بولمايدۇ، بىز بۇ ئىشنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىسىدا زىنا دەپ سانايتتۇق، دېدى.

ئەبۇبەكرى ئىبنى ئەبۇشەيبە، جۇزجانىي، ھەربىل كېرمانى ۋە ئەبۇبەكرى، ئەسرەم، قۇبەيس ئىبنى جابىرنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۆمەر مېنىڭ يېنىمغا (كىشىنىڭ ئايالىغا) يول چىقىرىپ بەرگۈچى ۋە يول چىقارغۇچى كېلىپ قالسا، ئۇ ئىككىسىنى چالما ـ كېسەك قىلىمەن (يەنى ئۇ ئىككىسىگە زىنانىڭ جازاسىنى بېرىمەن) دېدى.

## ئۈچ تالاق قىلىنغان ئايالنىڭ ئۆزىنىڭ بۇرۇنقى ئېرىگە قانداق چاغدا ھالال بولىدىغانلىقى توغرىسىدا

﴿**كېيىنكى ئەر ئۇنى تالاق قىلغاندىن كېيىن**﴾ يەنى (ئۇنى ھەقىقىي نىكاھ بىلەن ئالغان) ئىككىنچى ئېرى ئۇنىڭ بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈپ بولغاندىن كېيىن تالاق قىلىۋەتسە ﴿**(ئىددىتىنى توشقۇزۇپ)، بۇرۇنقى ئەر بىلەن قايتا ياراشسا، ئۇلارغا ھېچ گۇناھ بولمايدۇ**﴾ يەنى ئايال بىلەن بۇرۇنقى ئېرى ﴿**ئەگەر ئۇلار اللە نىڭ بەلگىلىمىلىرىگە رىئايە قىلالايدىغانلىقىنى (يەنى قايتا ياراشقاندىن كېيىن ياخشى ئۆتەلەيدىغانلىقىنى) تەسەۋۋۇر قىلسا**﴾ يەنى (ئۇ ئىككىسى) ياخشىلىقچە ياشىسا، دېگەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى توغرىسىدا مۇجاھىد مۇنداق دەيدۇ: ئەگەر (ئۇ ئىككىسى) ئۆزلىرىنىڭ نىكاھىنى ھەقىقىي نىكاھ دەپ ئويلىسا دېگەنلىك بولىدۇ. ﴿**بۇ اللە نىڭ بەلگىلىمىلىرىدۇركى**﴾ يەنى اللە نىڭ شەرىئەتلىرى ۋە ئۇنىڭ ھۆكۈملىرىدۇر. ﴿**اللە ئۇنى بىلىدىغان (يەنى ئىشنىڭ ئاقىۋىتىگە پەمى يېتىدىغان) قەۋم ئۈچۈن بايان قىلىدۇ**﴾ يەنى روشەنلەشتۈرۈپ بېرىدۇ.

* * * * * * *

وَإِذَا طَلَّقۡتُمُ ٱلنِّسَآءَ فَبَلَغۡنَ أَجَلَهُنَّ فَأَمۡسِكُوهُنَّ بِمَعۡرُوفٍ أَوۡ سَرِّحُوهُنَّ بِمَعۡرُوفٖۚ وَلَا
تُمۡسِكُوهُنَّ ضِرَارٗا لِّتَعۡتَدُواْۚ وَمَن يَفۡعَلۡ ذَٰلِكَ فَقَدۡ ظَلَمَ نَفۡسَهُۥۚ وَلَا تَتَّخِذُوٓاْ ءَايَٰتِ ٱللَّهِ هُزُوٗاۚ

وَٱذۡكُرُواْ نِعۡمَتَ ٱللَّهِ عَلَيۡكُمۡ وَمَآ أَنزَلَ عَلَيۡكُم مِّنَ ٱلۡكِتَٰبِ وَٱلۡحِكۡمَةِ يَعِظُكُم بِهِۦۚ وَٱتَّقُواْ ٱللَّهَ وَٱعۡلَمُوٓاْ أَنَّ ٱللَّهَ بِكُلِّ شَيۡءٍ عَلِيمٞ ﴿٢٣١﴾

***سىلەر ئاياللارنى تالاق قىلغان بولساڭلار، ئۇلارنىڭ ئىددەتتى توشاي دەپ قالغان بولسا، ئۇلار بىلەن چىرايلىقچە يارىشىپ، (ئۇلارنى نىكاھىڭلاردا) تۇتۇڭلار، ياكى ئۇلارنى ياخشىلىق بىلەن قويۇۋېتىڭلار، زۇلۇم قىلىش مەقسىتىدە زىيان يەتكۈزۈپ ئۇلارنى تۇتۇۋالماڭلار. كىمكى شۇنداق قىلىدىكەن (يەنى كىمكى چىرايلىقچە ئۆي تۇتۇش نىيىتى بىلەن ئەمەس، بەلكى ئىددەتتىنى ئۇزارتىپ زۇلۇم قىلىش نىيىتىدە خوتۇنى بىلەن يارىشىدىكەن)، ئۆزىگە ئۆزى زۇلۇم قىلغان بولىدۇ. اللە نىڭ ئايەتلىرىنى كۈلكە قىلىۋالماڭلار (يەنى اللە نىڭ ئەھكاملىرىنى خىلاپلىق قىلىش يولى بىلەن مەسخىرە قىلماڭلار)، اللە نىڭ سىلەرگە بەرگەن نېمىتىنى ۋە سىلەرگە ۋەز ـ نەسىھەت قىلىش ئۈچۈن نازىل قىلغان كىتابنى، ھېكمەتنى (يەنى كىتابتىكى ئەھكاملارنى) ياد ئېتىڭلار، اللە غا تەقۋادارلىق قىلىڭلار. بىلىڭلاركى، اللە ھەر نەرسىنى بىلگۈچىدۇر*** ﴿231﴾.

## تالاق قىلىنغان ئايالغا ياخشى مۇئامىلە قىلىش توغرىسىدا

اللە، ئەرلەردىن بىرسى ئايالىنى ئۇنىڭ بىلەن يارىشالايدىغان تالاقنى قىلسا، ئايالى ئىددىتىدىن چىقىپ بولغىچە ئايالغا ياخشى مۇئامىلە قىلىشقا بۇيرۇدى. يەنى ئىددىتى توشۇشتىن ئىلگىرى يېنىشىۋالماقچى بولسا، ئۇنىڭ بىلەن يېنىشىۋالغانلىقىغا گۇۋاھچى ئېلىپ كېلىشى ۋە ھەقىقىي ياشاشنى نىيەت قىلىشى لازىم. ئەگەر يېنىشمايدىغان بولسا، ئىددەتتىن چىقىپ بولغىچە ئۇنى ئۆيىدە ساقلاپ (ئىددىتىدىن چىقىپ بولغاندىن كېيىن) تىللاشماي، ئۇرۇشماي چىرايلىقچە قويۇپ بېرىشى لازىم[1].

﴿**زۇلۇم قىلىش مەقسىتىدە زىيان يەتكۈزۈپ ئۇلارنى تۇتۇۋالماڭلار**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما، مۇجاھىد مەسرۇق، ھەسەن، قەتادە، زەھھاك، رەبىيئ، مۇقاتىل ئىبنى ھەييان ۋە باشقىلار مۇنداق دېدى: بىر كىشى ئايالىنى تالاق قىلىپ، ئۇنىڭ ئىددىتى تۈگەي دەپ قالغاندا زىيان يەتكۈزۈش مەقسىتى بىلەن ئۇ ئايالنى باشقا بىرسىگە كېتىپ قالمىسۇن دەپ (يەنە ئۇنى نىكاھىغا ئېلىپ) ئىددەت تۇتۇش ۋاقتىنى تېخىمۇ ئۇزارتىش ئۈچۈن ئۇنى يەنە تالاق قىلاتتى (ئۇ بۇ ئىشنى قايتا ـ قايتا قىلاتتى). ئاندىن اللە ئۇلارنى بۇ ئىشتىن توستى ۋە ئۇلارنى ئاگاھلاندۇرۇپ مۇنداق دېدى: ﴿**بەلكى ئىددەتتىنى ئۇزارتىپ زۇلۇم قىلىش نىيىتىدە خوتۇنى بىلەن يارىشىدىكەن)، ئۆزىگە ئۆزى زۇلۇم قىلغان بولىدۇ**﴾ يەنى اللە تائالانىڭ بۇيرۇقىغا خىلاپلىق قىلىش ئارقىلىق ئۆزىگە ـ ئۆزى زۇلۇم قىلغان بولىدۇ.

﴿**اللە نىڭ ئايەتلىرىنى كۈلكە قىلىۋالماڭلار (يەنى اللە نىڭ ئەھكاملىرىنى خىلاپلىق قىلىش يولى بىلەن مەسخىرە قىلماڭلار)**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى جەرىر ئەبۇمۇسانىڭ مۇنداق

[1] ئەسلى ئىسلامنىڭ ھۆكمى بويىچە ئۈچ تالاق قىلىنمىغان ئايال كىشى ئىددىتىنى ئېرىنىڭ ئۆيىدە تۇتىدۇ ۋە ئۇ ئايال ئىددىتىدىن چىقىپ بولغىچە ئېرى يېنىۋالماقچى بولسا، يېنىش نىيىتى بىلەن چاقچاق قىلغانغا ئوخشاش يات ئاياللارغا قىلىنمايدىغان ھەر قانداق بىر ئىشنى قىلسا، بۇرۇنقى نىكاھلىق ھالىتىگە يېنىپ قالىدۇ. ئىددەتنى ئېرىنىڭ ئۆيىدە تۇتۇشنىڭ ھېكمەتلىرىدىن بىرى، مۇشۇ جەرياندا ئامال بار يېنىشىۋېلىشنى كۆزدە تۇتقاندۇر. شۇڭا بۇيەردە ئىددەتتىن چىقىپ بولغاندىن كېيىن ئۇنى چىرايلىقچە قويۇپ بېرىش دەپ كەلدى.

دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەشئەرىلىك كىشىلەرگە ئاچچىقلاندى. ئاندىن ئۇنىڭ يېنىغا ئەبۇمۇسا كېلىپ مۇنداق دېدى: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! سەن ئەشئەرىلىكلەرگە ئاچچىقلىدىڭمۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەرنىڭ بىرىڭلار (ئايالىمنى) تالاق قىلدىم (ئاندىن) يېنىشتىم دەيدۇ. بۇ مۇسۇلمانلارنىڭ تالىقى ئەمەس، ئۇنىڭ ھەيز كۆرىشىدىن ئىلگىرى تالاق قىلىڭلار»[1] دېدى. مەسرۇق مۇنداق دېدى: ئۇ بولسا (ئايالىنى) ئۇنىڭ ۋاقتى ئەمەس چاغدا تالاق قىلىدىغان ۋە ئۇنى تالاق قىلىش ۋە ئۇنىڭغا يېنىشى ئارقىلىق ئۇنىڭ ئىددىتىنى ئۇزارتىپ، ئايالغا زىيان يەتكۈزىدىغان كىشى.

﴿الله نىڭ ئايەتلىرىنى كۈلكە قىلىۋالماڭلار (يەنى الله نىڭ ئەھكاملىرىنى خىلاپلىق قىلىش يولى بىلەن مەسخىرە قىلماڭلار)﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ھەسەن، قەتادە، ئەتا خۇراسانىي، رەبىئ ۋە مۇقاتىل ئىبنى ھەييان قاتارلىقلار مۇنداق دەيدۇ: ئۇ بولسا (ئايالىنى) تالاق قىلىپ بولۇپ ئويناشقان ئىدىم، ياكى (قۇل) ئازاد قىلىۋېتىپ ياكى (خوتۇن) ئېلىپ بولۇپ ئويناشقان ئىدىم دەيدىغان كىشى ئىدى. الله تائالا بۇ ئايەت ئارقىلىق بۇ ئىشلاردا، ئۇ، گەرچە چاقچاق قىلغان بولسىمۇ ئەمەلىيەتتە ئۇنىڭ ئېغىزىدىن چىققان سۆز بويىچە ھۆكۈم قىلىنىدىغانلىقىنى بايان قىلدى.

﴿الله نىڭ سىلەرگە بەرگەن نېمىتىنى ۋە سىلەرگە ۋەز ـ نەسىھەت قىلىش ئۈچۈن نازىل قىلغان كىتابنى، ھېكمەتنى (يەنى كىتابىدىكى ئەھكاملارنى) ياد ئېتىڭلار﴾ يەنى الله نىڭ سىلەرگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى توغرا يول ۋە ئوچۇق پاكىتلار بىلەن ئەۋەتىپ بەرگەنلىكىدەك نېمىتىنى ئەسلەڭلار.

﴿سىلەرگە ۋەز نەسىھەت قىلىش﴾ يەنى سىلەرنى بۇيرۇيدۇ، توسايدۇ ۋە سىلەرنىڭ چەكلەنگەن ئىشلارنى قىلغانلىقىڭلار ئۈچۈن سىلەرنى ئاگاھلاندۇرىدۇ. سىلەر قىلغان ۋە سىلەر قىلمىغان نەرسىلەردە ﴿الله غا تەقۋادارلىق قىلىڭلار﴾.

﴿بىلىڭلاركى، الله ھەر نەرسىنى بىلگۈچىدۇر﴾ يەنى سىلەرنىڭ يوشۇرۇن ـ ئاشكارا قىلغان ئىشلىرىڭلاردىن كىچىككىنىمۇ بىر نەرسە ئۇنىڭغا يوشۇرۇن بولمايدۇ. بۇ ئىشلارغا ئاساسەن سىلەرگە جازا ياكى مۇكاپات بېرىدۇ.

* * * * * * *

وَإِذَا طَلَّقْتُمُ ٱلنِّسَآءَ فَبَلَغْنَ أَجَلَهُنَّ فَلَا تَعْضُلُوهُنَّ أَن يَنكِحْنَ أَزْوَٰجَهُنَّ إِذَا تَرَٰضَوْا۟ بَيْنَهُم بِٱلْمَعْرُوفِ ۗ ذَٰلِكَ يُوعَظُ بِهِۦ مَن كَانَ مِنكُمْ يُؤْمِنُ بِٱللَّهِ وَٱلْيَوْمِ ٱلْءَاخِرِ ۗ ذَٰلِكُمْ أَزْكَىٰ لَكُمْ وَأَطْهَرُ ۗ وَٱللَّهُ يَعْلَمُ وَأَنتُمْ لَا تَعْلَمُونَ ﴿٢٣٢﴾

*ئەگەر سىلەر ئاياللارنى تالاق قىلغان بولۇپ، ئۇلارنىڭ ئىددىتى توشقان ۋە قائىدە بويىچە (تەگمەكچى بولغان) ئېرى بىلەن يۈتۈشكەن بولسا، ئۇلارنى نىكاھلىنىشتىن توسماڭلار. بۇنىڭ بىلەن، ئىچىڭلاردىن الله غا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرگەنلەرگە نەسىھەت قىلىنىدۇ، بۇ (يەنى ۋەز ـ نەسىھەت ئېلىش، الله نىڭ ئەمرىلىرىنى تۇتۇش)، سىلەر ئۈچۈن ئەڭ پايدىلىقتۇر ۋە ئەڭ پاكتۇر،*

[1] ئەگەر ھەيز كۆرگەندىن كېيىن تالاق قىلسا، ئۇ ئايالنىڭ ئىددەت تۇتىدىغان ۋاقتى ئۇزىراپ كېتىدۇ.

*(شەرىئەت ئەھكاملىرىدىن سىلەرگە نېمىلەر ئەڭ پايدىلىق ئىكەنلىكىنى) الله بىلىدۇ، سىلەر بىلمەيسىلەر*[232].

## بىر ئايالغا ئىگىدارچىلىق قىلىدىغان كىشىلەرنىڭ ئۇ ئايال ئۆزىنىڭ بۇرۇنقى ئېرى بىلەن قايتا يارىشىۋالماقچى بولغاندا ئۇنى توسماسلىقى توغرىسىدا

ئەلى ئىبنى تەلھە، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بۇ ئايەت ئايالنى بىر تالاق ياكى ئىككى تالاق قىلغان، ئاندىن ئايالنىڭ ئىددىتى توگەپ، ئۇنىڭ ئۇ ئايال بىلەن ياراشقۇسى كېلىپ قالغان ئايالمۇ شۇنى خالاپ قالغان، ئاندىن ئۇ ئايالغا ئىگىدارچىلىق قىلىدىغان كىشىلەر ئۇ ئايالنى يارىشىشتىن توسقانلىقى توغرىسىدا چۈشكەن. ئاندىن الله ئايالغا ئىگىدارچىلىق قىلىدىغان كىشىلەرنى ئۇ ئايالنىڭ ئۆز ئېرى بىلەن يارىشىشىدىن توسۇشنى چەكلىدى. ئەۋفىيمۇ ھەم ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ يۇقىرىدىكىدەك دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلدى. باشقىلارمۇ شۇنداق رىۋايەت قىلدى.

## ئايالغا ئىگىدارچىلىق قىلىدىغان بىر كىشى بولمىسا، نىكاھنىڭ دۇرۇس بولمايدىغانلىقى توغرىسىدا

بۇ ئايەت ئايال كىشىنىڭ ئۆزىنى ئەرگە بېرەلمەيدىغانلىقىنىڭ دەلىلىدۇر. ئۇنى ئەرگە بېرىش ئۈچۈن چوقۇم ئۇنىڭغا ئىگە (ۋەلىي) بولىدىغان بىركىشى بولۇشى لازىم. بۇ ھەقتە ھەدىستە مۇنداق دەپ كەلدى: «خوتۇن كىشى، خوتۇن كىشىنى ئەرگە بەرمىسۇن. خوتۇن كىشى، ئۆزىنى ئۆزى ئەرگە بەرمىسۇن. شەكسىز ئۆزىنى ئۆزى ئەرگە بېرىدىغان خوتۇن، بۇزۇق خوتۇندۇر». يەنە مۇنداق دېيىلگەن: «ئايالغا ئىگىدارچىلىق قىلىدىغان ئەقىللىق بىر كىشى ۋە ئىككى ئادىل گۇۋاھچى بولمىسا، قىلغان نىكاھ نىكاھ ھېسابلانمايدۇ».

## بۇ ئايەتنىڭ چۈشۈش سەۋەبى توغرىسىدا

بۇ ئايەت مەئقەل ئىبنى يەسار مەزنى ۋە ئۇنىڭ ھەمشىرىسى توغرىسىدا نازىل بولغان دەپ رىۋايەت قىلىندى. ئىمام بۇخارى بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دىگەن: مەئقەل ئىبنى يەسارنىڭ ھەمشىرىسىنى ئېرى تالاق قىلىۋېتىدۇ. ئاندىن ئۇنىڭ ئىددىتى تۈگىگىچە ئۇنىڭ بىلەن ياراشماي كېيىن ئۇنىڭ بىلەن ياراشماقچى بولىدۇ. بۇنىڭغا مەئقەل قوشۇلمىدى. شۇنىڭ بىلەن: ﴿**ئەگەر سىلەر ئاياللارنى تالاق قىلغان بولۇپ، ئۇلارنىڭ ئىددىتى توشقان ۋە قائىدە بويىچە (تەگمەكچى بولغان) ئېرى بىلەن پۈتۈشكەن بولسا، ئۇلارنى نىكاھلىنىشتىن توسماڭلار**﴾ دىگەن بۇ ئايەت چۈشتى.

باشقا ھەدىس ئالىملىرىمۇ بۇ ھەدىسنى رىۋايەت قىلدى. ئىمام تىرمىزى بۇ ھەدىسنى مۇنداق دەپ رىۋايەت قىلىدۇ: مەئقەل ئىبنى يەسار ئۆزىنىڭ ھەمشىرىسىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىسىدا بىر مۇسۇلمانغا نىكاھلاپ بەردى. ئۇ ئايال ئۇ (كىشىنىڭ) قېشىدا مەلۇم بىر مۇددەت تۇردى. ئاندىن ئۇ كىشى ئايالىنى تالاق قىلىۋېتىپ ئىددىتى تۈگىگىچە ئۇنىڭ بىلەن يېنىشمىدى. كېيىن ئۇلار ئۆزئارا يارىشىپ قالماقچى بولدى. ئۇ كىشى باشقىلار بىلەن (قايتا) يارىشىش ئۈچۈن ئۇ ئايالنىڭ ئۆيىگە كەلدى. ئۇ ئايالنىڭ قېرىندىشى ئۇنىڭغا: ئى ئەخمەق! مەن سېنى ھۆرمەت قىلىپ ئۇنى ساڭا نىكاھلاپ بەرسەم، سەن ئۇنى تالاق قىلىۋەتتىڭ، الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئۇ مەڭگۈ سەن بىلەن يېنىشمايدۇ، دىدى. الله ئۇنىڭ ئۇ ئايالغا بولغان ھاجىتىنى ۋە ئۇ (ئايالنىڭ) ئۆزىنىڭ ئېرىگە بولغان ھاجىتىنى بىلدى.

شۇنىڭ بىلەن: ﴿**ئەگەر سىلەر ئاياللارنى تالاق قىلغان بولۇپ، ئۇلارنىڭ ئىددىتى توشقان ۋە قائىدە بويىچە (تەگمەكچى بولغان) ئېرى بىلەن پۈتۈشكەن بولسا، ئۇلارنى نىكاھلىنىشتىن توسماڭلار. بۇنىڭ بىلەن، ئىچىڭلاردىن الله غا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرگەنلەرگە نەسىھەت قىلىنىدۇ، بۇ (يەنى ۋەز ـ نەسىھەت ئېلىش، الله نىڭ ئەمرلىرىنى تۇتۇش)، سىلەر ئۈچۈن ئەڭ پايدىلىقتۇر ۋە ئەڭ پاكتۇر، (شەرىئەت ئەھكاملىرىدىن سىلەرگە نېمىلەر ئەڭ پايدىلىق ئىكەنلىكىنى) الله بىلىدۇ، سىلەر بىلمەيسىلەر**﴾ دىگەن ئايەتنى نازىل قىلدى. بۇ ئايەتنى مەئقەل ئاڭلاپ: مەن پەرۋەردىگارىمغا بويسۇنىمەن، دەپ ھېلىقى ئادەمنى چاقىرىپ: مەن ساڭا (ھەمشىرەمنى) بېرىمەن ۋە سېنى ھۆرمەتلەيمەن، دىدى. ئىبنى مەردىۋەينىڭ رىۋايىتىدە مەئقەل: «مەن ئىچكەن قەسىمىمگە كەففارەت بېرىمەن، دىدى.

﴿**بۇنىڭ بىلەن، ئىچىڭلاردىن الله غا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرگەنلەرگە نەسىھەت قىلىنىدۇ، بۇ (يەنى ۋەز ـ نەسىھەت ئېلىش، الله نىڭ ئەمرلىرىنى تۇتۇش)**﴾ يەنى (ئى ئاياللارغا ئىگىدارچىلىق قىلغان كىشىلەر!) ئاياللار ئەرلىرى بىلەن ئۆزئارا پۈتۈشۈپ، ئۇلار بىلەن ياراشماقچى بولسا، ئۇلارنىڭ يېنىشىشىغا سىلەرنىڭ قوشۇلماسلىقىڭلاردىن سىلەرنى توسقانلىقىمىزغا (سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردىكى) مۆمىنلەر بويسۇنىدۇ.

﴿**بۇنىڭ بىلەن، ئىچىڭلاردىن الله غا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرگەنلەرگە نەسىھەت قىلىنىدۇ، بۇ (يەنى ۋەز ـ نەسىھەت ئېلىش، الله نىڭ ئەمرلىرىنى تۇتۇش)**﴾ يەنى الله نىڭ شەرىئىتىگە ئىشىنىدۇ. الله نىڭ تەھدىتىدىن ۋە ئۇنىڭ ئاخىرەتتە بولىدىغان ئازابىدىن قورقىدۇ.

﴿سىلەر ئۈچۈن ئەڭ پايدىلىقتۇر ۋە ئەڭ پاكتۇر﴾ يەنى جاھىلىقنىڭلارنى تاشلاپ ئايالىلارنى ئۆزلىرىنىڭ ئەرلىرى بىلەن توي قىلىپ بېرىشىڭلار، سىلەرگە ئەڭ پايدىلىق ۋە دىللىرىڭلارنى پاكىزلاش ئۈچۈن ئەڭ ياخشىدۇر.

﴿اﷲ بىلىدۇ﴾ يەنى اﷲ ئۆزى بۇيرۇيدىغان ۋە توسقان نەرسىدىكى پايدىلارنى بىلگۈچىدۇر.

﴿سىلەر بىلمەيسىلەر﴾ سىلەر قىلىشقا ۋە قىلمىغان نەرسىدىكى ياخشىلىقنى بىلمەيسىلەر.

* * * * * * *

۞ وَٱلۡوَٰلِدَٰتُ يُرۡضِعۡنَ أَوۡلَٰدَهُنَّ حَوۡلَيۡنِ كَامِلَيۡنِۖ لِمَنۡ أَرَادَ أَن يُتِمَّ ٱلرَّضَاعَةَۚ وَعَلَى ٱلۡمَوۡلُودِ لَهُۥ
رِزۡقُهُنَّ وَكِسۡوَتُهُنَّ بِٱلۡمَعۡرُوفِۚ لَا تُكَلَّفُ نَفۡسٌ إِلَّا وُسۡعَهَاۚ لَا تُضَآرَّ وَٰلِدَةُۢ بِوَلَدِهَا وَلَا مَوۡلُودٞ لَّهُۥ
بِوَلَدِهِۦۚ وَعَلَى ٱلۡوَارِثِ مِثۡلُ ذَٰلِكَۗ فَإِنۡ أَرَادَا فِصَالًا عَن تَرَاضٖ مِّنۡهُمَا وَتَشَاوُرٖ فَلَا جُنَاحَ عَلَيۡهِمَاۗ
وَإِنۡ أَرَدتُّمۡ أَن تَسۡتَرۡضِعُوٓاْ أَوۡلَٰدَكُمۡ فَلَا جُنَاحَ عَلَيۡكُمۡ إِذَا سَلَّمۡتُم مَّآ ءَاتَيۡتُم بِٱلۡمَعۡرُوفِۗ وَٱتَّقُواْ ٱللَّهَ
وَٱعۡلَمُوٓاْ أَنَّ ٱللَّهَ بِمَا تَعۡمَلُونَ بَصِيرٞ ﴿٢٣٣﴾

*ئانىلار (بالىلارنى ئېمىتىش مۇددىتىدە) تولۇق ئېمىتمەكچى بولسا، تولۇق ئىككى يىل ئېمىتىشى لازىم. ئاتىلار ئانىلارنى قائىدە بويىچە يېمەك - ئىچمەك ۋە كىيىم - كېچەك بىلەن تەمىنلەپ تۇرۇشى كېرەك. كىشى پەقەت قولىدىن كېلىدىغان ئىشقىلا تەكلىپ قىلىنىدۇ. ئانىنى بالىسى سەۋەبلىك زىيان تارتقۇزماسلىق، ئاتىنىمۇ بالىسى سەۋەبلىك زىيان تارتقۇزماسلىق لازىم. (ئەگەر ئاتا ئۆلۈپ كەتسە) ئۇنىڭ ۋارىسى ئاتىغا ئوخشاش مەسئۇلىيەتنى (يەنى ئانا بولغۇچىغا نەپىقە بېرىش ۋە ئۇنىڭ ھەقلىرىگە رىئايە قىلىش قاتارلىقلارنى) ئۆز ئۈستىگە ئېلىشى كېرەك. ئەگەر ئاتا - ئانا كېڭىشىپ (بالىنى ئىككى يىل توشماستىنلا) ئايرىۋەتمەكچى بولسا ئۇلارغا ھېچ بىر گۇناھ بولمايدۇ. ئەگەر بالىلىرىڭلارنى ئىنىكئانىلارغا ئېمىتمەكچى بولساڭلار، قائىدە بويىچە ئۇلارنىڭ ھەققىنى بەرسەڭلارلا سىلەرگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ. اﷲ دىن (يەنى اﷲ نىڭ ئەمرىگە مۇخالىپەتچىلىك قىلىشتىن) قورقۇڭلار، بىلىڭلاركى، اﷲ سىلەرنىڭ قىلغان ئەمەللىڭلارنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر*﴿233﴾.

## بالىنىڭ ئېمىدىغان مۇددىتىدىن باشقا چاغدا ئېمىلداش بولمايدىغانلىقى توغرىسىدا

بۇ اﷲ تائالانىڭ ئانىلارنى ئۆزلىرىنىڭ بالىلىرىنى ئىككى يىل تولۇق ئېمىتىشكە بۇيرۇغانلىقىدۇر. ئىككى يىلدىن كېيىن ئەمگەن (سۈتنىڭ) ھېچقانداق تەسىرى يوقتۇر. شۇڭا اﷲ تائالا مۇنداق دېدى: ﴿ئانىلار (بالىلارنى ئېمىتىش مۇددىتىدە) تولۇق ئېمىتمەكچى بولسا، تولۇق ئىككى يىل ئېمىتىشى لازىم﴾ ئەگەر بىر بالا ئىككى ياشقا كىرمەي تۇرۇپ (بىر ئايالنى) ئەمگەن بولسا، ئۇ ئايال ئۇ بالىنىڭ ئىنىكئانىسى ھېسابلىنىدۇ. ئەگەر بىر بالا ئىككى ياشتىن ئاشقاندا (بىر ئايالنى) ئەمگەن بولسا، ئۇ ئايال ئۇ بالىنىڭ ئىنىكئانىسى ھېسابلانمايدۇ.

بۇ ھەقتە تىرمىزى، ئۇممە سەلەمەدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئېمىلداشلىق پەقەت ئەمچەكتىن ئايرىۋېتىشتىن ئىلگىرى ئىككى يىل ئىچىدە

ئەمچەكتىكى تومۇرلاردىن ئېتىلىپ چىققان سۈتتىن بولىدۇ. مۇشۇ ھەدىسكە ئاساسەن كۆپ ساندىكى ساھابىلار ۋە باشقا ئالىملار ئىنىكئانا ھېسابلىنىپ قېلىش پەقەت بالىنىڭ ئېمىتىشكە تېگىشلىك بولغان ئىككى يىل ئىچىدىكى مۇددەتتە بولىدۇ. بالا ئىككى ياشتىن ئاشقاندا ئەمگەن بولسا، بالا بىلەن ئۇنى ئېمىتكەن ئانا ئوتتۇرىسىدا ئىنىكئانىلىق ۋە ئېمىتكەن بالىلىق مۇناسىۋەت بولمايدۇ، دېگەن كۆز قاراشتۇر.

بالىنىڭ ئېمىتىش مۇددىتىنىڭ ئىككى يىل بولىدىغانلىقى يەنى ئىككى ياشقىچە ئېمىتىدىغانلىقى ھەققىدە ئىمام ئەھمەد بەرا ئىبنى ئازىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى ئىبراھىم بىر ياش 10 ئايلىق بولغاندا، ئۆلۈپ كەتكەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ ئېمىدىغان مۇددىتى ئىچىدە ئۆلۈپ كەتتى. (قالغان مۇددىتىدە، ئېمىشى ئۈچۈن) ئۇنىڭ جەننەتتە ئېمىدىغان بىر ئانىسى بار» دېدى.

دارۇقۇتنى، ئىبنى ئابباسنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئېمىلداشلىق پەقەت ئىككى يىلنىڭ ئىچىدىكى ئېمىتىشتە بولىدۇ، دېدى.

## چوڭ بالىلارنى ئېمىتىش توغرىسىدا

ئىمام مۇسلىم ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ: (ئىككى ياشتىن ئاشقان) بالىنى ئېمىتسىمۇ ئېمىلداش بولىدۇ، دەپ قارايدىغانلىقىنى رىۋايەت قىلدى. بۇ ھەم ئەتا ئىبنى رەباھ ۋە لەيسى ئىبنى سەئىدنىڭمۇ كۆز قارىشىدۇر.

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا بىر ئايالنىڭ قېشىغا كىرىپ چىقمىسا بولمايدىغان (خىزمەتچىسىگە ئوخشاش) بىر ئەركىشى بولسا، ئۇ ئايالغا ئۇنى ئېمىتىۋېتىشنى بۇيرۇيتتى. ئۇلارنىڭ ئارىلىقىدا ئېمىلداشلىق چۈشۈشى بىلەن، ئۇ كىشى ئۇنىڭ بالىسىدەك بولىدۇ (ئۇ كىشىنى ئېمىتكەندە ئۇنىڭ ئالدىدا كۆكسىنى ئېچىپ ئېمىتمەي سۈتنى بىر نەرسىگە سىغىپ بەرسۇن).

ئائىشە بۇنىڭغا ئەبۇھۇزەيفىنىڭ ئازاد قىلغان قۇلى سالىمنىڭ ھەدىسىنى پاكىت قىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھۇزەيفىنىڭ ئايالىنى سالىمنى ئېمىتىشكە بۇيرۇغان (بۇ چاغدا سالىم بولسا چوڭ ئادەم ئىدى). شۇنىڭ بىلەن سالىمنى ئېمىتىپ قويۇش بىلەن ئۇ ھۇزەيفىنىڭ ئايالىنىڭ قېشىغا كىرىپ چىقالايدىغان بولغان ئىدى[1].

ئەمما پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ باشقا ئاياللىرى (ئائىشەنىڭ) بۇ كۆز قارىشىغا قوشۇلمايتتى. ئۇلار سالىمنىڭ بۇ ئىشىنى شۇنىڭغا خاس ئىش دەپ قارايتتى. بۇ ھەم كۆپلىگەن ئالىملارنىڭ قارىشىدۇر[2].

---

[1] سالىم ئەسلىدە ئەبۇھۇزەيفىنىڭ بېقىۋالغان بالىسى ئىدى. كېيىن بېقىۋالغان بالىسىنىڭ يات ئادەمدىن ھېچقانداق پەرقلەنمەيدىغانلىقى توغرىسىدا ئايەت چۈشكەندە، ئۇنىڭ ھۇزەيفىنىڭ ئايالى بىلەن (يەنى بېقىۋالغان ئانىسى بىلەن) بىر يەردە يالغۇز قېلىشى ياكى بىرەر يەرگە بىللە بېرىشى چەكلىنىدۇ. لېكىن بۇ ئىشلارغا ئۇ ئائىلە ئېھتىياجلىق بولغاچقا ھۇزەيفىنىڭ ئايالى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا بۇ ئىش توغرۇلۇق بارىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ ئايالنى سالىمنى ئەمگۈزۈۋېتىشكە بۇيرۇيدۇ. شۇنىڭ بىلەن سالىم ئۇنىڭ ئېمىتكەن بالىسىغا ئايلىنىپ قالىدۇ. ئەمگەن بالىنىڭ ئېمىتكەن ئايال ۋە ئۇنىڭ بالا ـ چاقىلىرى بىلەن توي قىلىشى ھارامدۇر. ئۇ بۇ تەرەپتىن ئۆزىنىڭ بالىسىغا ئوخشاشتۇر.

[2] يەنى يۇقىرىدا دېگەندەك ئېمىلداشلىق ئىككى ياشتىن ئاشقاندىن كېيىن چۈشمەيدۇ. ئەمما سالىمنىڭ ئىشى ئۇ كىشىگە خاس ئىشتۇر. شۇنىڭغا ئاساسەن بىر ئادەم ئايالىنىڭ سۈتىنى ئىچىپ سالغان بولسا، ياكى باشقا بىرئايالنىڭ سۈتىنى ئىچىپ سالغان بولسا، ئۇنىڭ ئارىلىقىدا بىرى بىرى بىلەن ئېلىپ تېگىشنى ھارام قىلىدىغان ئېمىلداشلىق بولمايدۇ. ـ ت ـ

## بالا ئېمىتكەننىڭ ئەجرىنى بېرىش توغرىسىدا

**﴿ئاتىلار ئانىلارنى قائىدە بويىچە يېمەك ـ ئىچمەك ۋە كىيىم ـ كېچەك بىلەن تەمىنلەپ تۇرۇشى كېرەك﴾** ئاتا ئۆزىنىڭ قۇدرىتى يېتىشىچە بەكمۇ ئىسراپ قىلماستىن، ياكى بەكمۇ بېخىللىق قىلماستىن بالىلارنىڭ ئانىلىرىنىڭ چىقىملىرىنى قىلىپ بېرىشى ۋە ئۇلارغا كىيىم ـ كېچەك ئېلىپ بېرىشى لازىمدۇر. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿باي ئادەم (ئايالىنى ۋە بالىسىنى) ئۆزىنىڭ بايلىقىغا يارىشا تەمىنلىسۇن، رىزقى تار قىلىنغان ئادەم الله نىڭ ئۇنىڭغا بەرگىنىگە يارىشا تەمىنلىسۇن (يەنى ھەر ئادەم ئۆزىنىڭ ئىقتىسادىي ئەھۋالىغا يارىشا خىراجەت قىلسۇن). الله ئىنساننى پەقەت تاقىتى يېتىدىغان ئىشقىلا تەكلىپ قىلىدۇ (يەنى پېقىر ئادەمنى باينى تەكلىپ قىلغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ)، الله قىيىنچىلىقتىن كېيىن ئاسانلىقنى بېرىدۇ (يەنى پېقىرلىقتىن كېيىن بايلىقنى بېرىدۇ)﴾[1].

زەھھاك مۇنداق دەيدۇ: بىر كىشى ئايالىنىڭ خېتىنى (باللىق بولۇپ بولغاندىن كېيىن بەرگەن بولسا، ئاندىن ئۇ ئايال ئۇ بالىنى (ئېمىتىپ بەرگەن بولسا، ئۇ كىشىگە ئۇ (ئايال) نىڭ نورمال چىقىمىنى ۋە كىيىم ـ كېچىكىنى قىلىپ بېرىشى ۋاجىبتۇر.

## زىيان يەتكۈزمەسلىك توغرىسىدا

**﴿ئانىنى بالىسى سەۋەبلىك زىيان تارتقۇزماسلىق﴾** يەنى ئانا بالىنى تەربىيلەش جەريانىدا ئاتىغا زىيان يەتسۇن دەپ، ئۇنىڭغا قايتۇرۇپ بېرىشى ئارقىلىق ئۇ ئاتىغا زىيان يەتكۈزمىسۇن. لېكىن ئۇ (ئايال) بالىنى قايتۇرۇپ بەرگەندىمۇ كۆپىنچە ھاللاردا سۈت ئەممىسە بولمايدىغان مۇددەتتىن بۇرۇن قايتۇرۇپ بەرسە بولمايدۇ. ئېمىدىغان مۇددەتتىن كېيىن ئەگەر خالىسا ئۇ ئايال بالىنى ئاتىسىغا قايتۇرۇپ بەرسە بولىدۇ. ئەگەر بالىنى ئاتىسىغا قايتۇرۇپ بەرسە ئۇنى تەربىيلەش ۋە ئۇنى بېقىش جەريانىدا قىيىنچىلىق تارتىپ قالىدىغان بولسا، ئۇ (ئايالىنىڭ) ئۇنى قايتۇرۇپ بېرىشى دۇرۇس ئەمەس. ئەرنىڭمۇ ئايال كىشىنى قىيناش ئۈچۈن ئۇنىڭدىن (بالىنى) تارتىۋېلىشى دۇرۇس ئەمەس.

**﴿ئاتىنىمۇ بالىسى سەۋەبلىك زىيان تارتقۇزماسلىق لازىم﴾** يەنى ئايالنى قىيناش ئۈچۈن ئۇنىڭدىن بالىنى تارتىۋېلىش (ئايالغا زىيان يەتكۈزۈش) دۇرۇس ئەمەس. بۇ سۆز مۇجاھىد، قەتادە، زەھھاك، زۆھرى، سۇددى، ئىبنى زەيد ۋە باشقىلاردىن رىۋايەت قىلىندى.

**﴿(ئەگەر ئاتا ئۆلۈپ كەتسە) ئۇنىڭ ۋارىسى ئاتىغا ئوخشاش مەسئۇلىيەتنى (يەنى ئانا بولغۇچىغا نەپىقە بېرىش ۋە ئۇنىڭ ھەقلىرىگە رىئايە قىلىش قاتارلىقلارنى) ئۆز ئۈستىگە ئېلىشى كېرەك﴾** بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇجاھىد، شەئبىي ۋە زەھھاك قاتارلىقلار مۇنداق دەيدۇ: بالىنىڭ ئاتىسى ئۆلۈپ كەتكەندىن كېيىن، ئاتىنىڭ مىراسخورى بالىنىڭ ئاتىسى ئۇنىڭ ئانىسىغا قىلىپ بېرىشكە تېگىشلىك بولغان چىقىمنى قىلىپ ئۇنىڭغا كىيىم ـ كېچەك، يېمەك ـ ئىچمەكلىرىنى تەييارلاپ بېرىشى ۋە ئۇنىڭغا زىيان كەلتۈرمەسلىكى لازىمدۇر. ئىبنى جەرىر بالىنى ئىككى ياشقا كىرىپ بولغاندىن كېيىن ئېمىتىش، ئۇنىڭ بەدىنىگە ياكى ئەقلىگە زىيان يەتكۈزۈشى مۇمكىن، دېدى.

[1] سۈرە تالاق 7 ـ ئايەت.

سۇفيان سەۋرى، ئەلقەمىنىڭ: بىر ئايالنىڭ (بالىسى) ئىككى ياشقا كىرىپ بولغاندىن كېيىنمۇ ئۇنى ئېمىتىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ (ئۇنىڭغا) سىز ئۇنى ئېمىتمەڭ دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ.

## بالىنى ئەر - ئايال ئىككىسى رازى بولۇشقاندىن كېيىن، ئېمىتىشتىن ئايرىۋېتىش توغرىسىدا

**﴿ئەگەر ئاتا ئانا كېڭىشىپ (بالىنى ئىككى يىل توشماستىنلا) ئايرىۋەتمەكچى بولسا ئۇلارغا ھېچ بىر گۇناھ بولمايدۇ﴾** يەنى ئاتا - ئانا بالىنى ئىككى ياشتىن بۇرۇن ئەمچەكتىن ئايرىۋېتىشنى بالا ئۈچۈن پايدىلىق دەپ قارىسا ۋە ھەر ئىككى تەرەپنىڭ قوشۇلۇشى بىلەن بالىنى ئەمچەكتىن ئايرىۋەتسە (ئۇلارغا) ھېچقانداق گۇناھ بولمايدۇ. ئەگەر ئىككىسى بىر مەسلىھەتكە كەلمەي، بىرسىنىڭ ئايرىۋەتكىسى كېلىپ ياكى بىرسى يەنە بىرسىگە مەسلىھەت سالماي ئۇنىڭغا بېسىم ئىشلىتىپ (بالىنى) ئايرىۋېتىش دۇرۇس ئەمەس.

الله بەندىسىگە رەھىم قىلىپ بالىنى تەربىيىلەشنى ئۇنىڭ ئاتا - ئانىسىنىڭ زىممىسىگە يۈكلىدى ۋە ئۇلارغا ئۆزلىرىگە ۋە باللىرىغا پايدىلىق ئىشلارنى بىلدۈردى. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئەگەر ئۇلار سىلەر ئۈچۈن (باللىرىڭلارنى) ئېمىتىپ بەرسە، ئۇلارنىڭ (ئېمىتىش) ھەققىنى بېرىڭلار، ھەققانىي ئاساستا ئۆزئارا مەسلىھەتلىشىڭلار، ئەگەر پىكىردە كېلىشەلمىسەڭلار، ئۇنى (يەنى بالىنى) باشقا بىر ئايال ئېمىتسۇن﴾[1] يەنى ئاتا - ئانا ئاجرىشىپ كېتىپ ئەجرىنى بېرىش كېلىشىمى بىلەن بالىنى ئانىسى ئېمىتىپ بېرىش ئۈچۈن ئېلىۋالغان بولسا، كېيىن بىر تەرەپنىڭ ئۆزرىسى بىلەن ئانىغا ئۇنىڭ ئېمىتكەن ئەجرىنى چىرايلىقچە بېرىپ بالىنى قايتۇرىۋېلىشقا ھەر ئىككىسى قوشۇلۇپ، (ئۇنى) قايتۇرۇپ ئېلىپ ئېمىتكىلى باشقا بىر ئايالغا بەرسە، ئانىنىڭ ئۇنى قايتۇرۇپ بەرگەنلىكى، ئاتىنىڭ ئۇنى قايتۇرۇپ ئالغانلىقى ئۈچۈن ھېچقانداق گۇناھ يوق.

**﴿الله دىن (يەنى الله نىڭ ئەمرىگە مۇخالىپەتچىلىك قىلىشتىن) قورقۇڭلار﴾** يەنى سىلەرنىڭ ئەھۋاللىرىڭلارنىڭ ھەممىسىدە، **﴿بىلىڭلاركى، الله سىلەرنىڭ ئەمەللىرىڭلارنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر﴾** يەنى ئۇنىڭغا (الله تائالاغا) سىلەرنىڭ ئەھۋاللىرىڭلاردىن ۋە سىلەرنىڭ سۆزۈڭلاردىن كىچىككىنە نەرسىمۇ مەخپىي ئەمەس.

* * * * * * *

وَٱلَّذِينَ يُتَوَفَّوۡنَ مِنكُمۡ وَيَذَرُونَ أَزۡوَٰجٗا يَتَرَبَّصۡنَ بِأَنفُسِهِنَّ أَرۡبَعَةَ أَشۡهُرٖ وَعَشۡرٗاۖ فَإِذَا بَلَغۡنَ أَجَلَهُنَّ فَلَا جُنَاحَ عَلَيۡكُمۡ فِيمَا فَعَلۡنَ فِيٓ أَنفُسِهِنَّ بِٱلۡمَعۡرُوفِۗ وَٱللَّهُ بِمَا تَعۡمَلُونَ خَبِيرٞ ﴿٢٣٤﴾

***ئىچىڭلاردا ئۆزى ۋاپات بولۇپ ئاياللىرى قېلىپ قالغان كىشىلەر بولسا، ئاياللىرى تۆت ئاي ئون كۈن ئىددەت تۇتۇشى لازىم، ئىددىتى توشقاندىن كېيىن ئۆزلىرى توغرۇلۇق قائىدە بويىچە ئىش قىلسا، سىلەرگە (يەنى شۇ ئاياللارغا ئىگىدارچىلىق قىلغۇچىلارغا) ھېچ گۇناھ بولمايدۇ. الله سىلەرنىڭ قىلغان ئەمەللىرىڭلاردىن خەۋەرداردۇر***﴿234﴾.

## ئېرى ئۆلۈپ قالغان ئايالنىڭ ئىددىتى توغرىسىدا

---

[1] سۇرە تالاق 6 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

الله تائالا بۇ ئايەتتە، ئېرى ئۆلۈپ قالغان ئاياللارنى مەيلى ئۇلار ئەرلىرى بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزگەندىن كېيىن بولسۇن ياكى ئۇنىڭدىن بۇرۇن ئۆلۈپ كەتكەن بولسۇن، ئۇلارنى تۆت ئاي ئون كۈن ئىددەت تۇتۇشقا بۇيرۇدى. ئېرى بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمىگەن ئايالنىڭ ئىددەت تۇتۇشىدىكى سەۋەب، بۇ ئايەت ئۇلارنى ئايرىماي ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالغانلىقى ۋە تۆۋەندىكى ھەدىسنىڭ كەلگەنلىكى ئۈچۈندۇر.

ئىمام ئەھمەد، ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ھەدىس رىۋايەت قىلىدىغان ئالىملاردىن رىۋايەت قىلىنغان بىر ھەدىستە مۇنداق دەپ كەلدى: ئىبنى مەسئۇتتىن بىر ئايالنى ئالغان، ئاندىن ئۇنىڭ بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمەي ۋە ئۇنىڭغا (بېرىدىغان تويلۇقنى مۇنچىلىك بېرەي دەپ) توختاتماي ئۆلۈپ كەتكەن بىر كىشى توغرىسىدا سوئال سورالدى. ئاندىن ئۇلار ئۇنىڭ قېشىغا بۇ ھەقتە نەچچە قېتىم كەلدى. ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ (ئاخىرىدا): مەن بۇ ئىشتا ئۆزەمنىڭ كۆز ـ قارىشىمنى دەيمەن. ئەگەر ئۇ توغرا بولۇپ قالسا، بۇ الله نىڭ ئۆتۈق ئاتا قىلىشى بىلەن بولىدۇ. ئەگەر ئۇ خاتا بولۇپ قالسا مېنىڭ كەمچىلىكىمدىن ۋە شەيتاننىڭ ئازدۇرۇۋاتقانلىقىدىن بولىدۇ. الله ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئۇ (خاتالىقتىن) پاكتۇر، دەپ بولۇپ ئۇنىڭغا تويلۇق تولۇق بېرىلىدۇ، دەپ جاۋاب بەردى.

يەنە بىر رىۋايەتتە: كەم ـ زىيادە قىلماستىن (چىرايى ۋە باشقا تەرەپتە) ئۇنىڭغا ئوخشاپ كېتىدىغان ئاياللارغا بېرىلىدىغان تويلۇق بېرىلىدۇ. ئۇ ئايال (ئۆلۈمنىڭ) ئىددىتىنى تۇتۇشى لازىم ھەم ئۇنىڭغا مىراس بېرىلىدۇ، دېدى. ئاندىن مەئقەل ئىبنى يەسار قوپۇپ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاشىقنىڭ قىزى بەرۋەئە ھەققىدە سەن ھۆكۈم قىلغانغا ئوخشاش ھۆكۈم قىلغانلىقىنى ئاڭلىغان ئىدىم، دېدى. ئىبنى مەسئۇد، بۇنى ئاڭلاپ (ئۆزىنىڭ چىقارغان ھۆكمى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھۆكمى بىلەن ئۇدۇل چىقىپ قالغانلىقى ئۈچۈن) ناھايىتى بەك خۇشال بولۇپ كەتتى.

يەنە بىر رىۋايەتتە، ئەشجەئ قەبىلىسىدىن بىر تۈركۈم كىشىلەر: بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاشىقنىڭ قىزى بەرۋەئەگە ئۇ (ھۆكۈمگە ئوخشاش) ھۆكۈم قىلغانلىقىغا گۇۋاھلىق بېرىمىز، دېدى.

ئېرى ئۆلۈپ قالغان ئېغىر ئاياق ئايال بۇ ھۆكۈمنىڭ ئىچىگە كىرمەيدۇ، ئۇ (مەيلى ئېرى ئۆلۈپ كېتىپ بىر نەچچە كۈندىن كېيىن تۇغسۇن، ياكى يەتتە ـ سەككىز ئايدىن كېيىن تۇغسۇن) بالىنى تۇغقاندىن كېيىن ئىددەتتىن چىقىدۇ. بارلىق ھامىلدار ئاياللارنىڭ ئىددىتىنىڭ ئۇلارنىڭ بالىنى تۇغۇپ بولۇشى بىلەنلا تۈگەيدىغانلىقىنى تۆۋەندىكى ئايەت ھەدىسلەر كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

﴿ھامىلدار ئاياللارنىڭ ئىددىتى (مەيلى قويۇۋېتىلگەن بولسۇن، مەيلى ئېرى ئۆلۈپ كەتكەن بولسۇن) بوشىنىش بىلەنلا تۈگەيدۇ﴾[1] دېگەن ئايىتىنىڭ ئومۇمىيۈزلۈك ئىكەنلىكىنى ۋە تۆۋەندە كەلگەن ھەدىستىمۇ كۆرسىتىلگەندۇر.

ھەدىستە مۇنداق دەپ كەلدى: سەبىئە ئەسلەمىي دېگەن ئايال ئېغىرئاياق چاغدا، ئۇنىڭ ئېرى سەئد ئىبنى خەۋلە ئۆلۈپ كەتتى. ئۇ (ئېرى) ئۆلۈپ كېتىپ ئۇزۇنغا قالمايلا تۇغدى.

يەنە بىر رىۋايەتتە بىر نەچچە كۈندىن كېيىنلا تۇغدى. ئۇنىڭ نىفاسى تۈگەپ ئۇنىڭدىن (پاكىزلىنىپ) چىققاندىن كېيىن، ئەلچى بولۇپ كەلگەن كىشىلەرنى كۈتۈۋېلىش ئۈچۈن ياسانغىلى

[1] سۈرە تالاق 4 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

تۇردى. ئۇنىڭ قېشىغا ئەبۇسانابىل ئىبنى بەئكەك دېگەن كىشى كىرىپ ئۇنىڭغا: سىز نېمە دەپ ياسىنىسىز، سىز تۇرمۇش قورۇشنى ئارزۇ قىلىدىغاندەك تۇرىسىز؟ الله بىلەن قەسەمكى، سىزگە تۆت ئاي ئون كۈن توشمىغىچىلىك بىرسى بىلەن تۇرمۇش قۇرۇشىڭىز توغرا بولمايدۇ، دېدى.

سەبىئە مۇنداق دېدى: ئۇ ماڭا ئۇ گەپنى قىلغاندىن كېيىن، مەن كەچ كىرگەندە كىيىملىرىمنى كىيىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ، ئۇنىڭدىن شۇ ئىش توغرىسىدا سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا، مېنىڭ بالىنى تۇغقان چېغىمدىلا ئىددىتىمدىن چىققانلىقىمنى خەۋەر بەردى ۋە ئەگەر خالىسام (مەيلى كىم بىلەن بولسۇن) توي قىلىشىمغا رۇخسەت بەردى.

## ئىددەت تۇتۇشنىڭ ھېكمىتى توغرىسىدا

سەئىد ئىبنى مۇسەييىب، ئەبۇئالىيە ۋە باشقىلار ئېرى ئۆلۈپ قالغان ئاياللارنىڭ ئىددىتى تۆت ئاي ئون كۈن بولۇشىنىڭ ھېكمىتى ئۇنىڭ قورسىقىدا بالا بولۇپ قېلىشىنىڭ ئېھتىمالى بولغانلىقىدىندۇر. ئەگەر ئۇ تۆت ئاي ئون كۈن كۈتسە بالىنىڭ بار يوقلۇقى ئاشكار بولىدۇ، دېدى.

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ھەقىقەتەن سىلەرنىڭ بىرىڭلارنىڭ يارىتىلىشى ئانىسىنىڭ قورسىقىدا 40 كۈن ئابىي مەنىي ھالىتىدە تۇرىدۇ. ئاندىن شۇنىڭ ئوخشىشىدا (يەنى 40 كۈن ئىچىدە) لەختە قانغا ئايلىنىدۇ. ئاندىن شۇنىڭ ئوخشىشىدا (40 كۈن ئىچىدە) بىر پارچە گۆشكە ئايلىنىدۇ. ئاندىن ئۇنىڭغا بىر پەرىشتە ئەۋەتىلىپ، ئۇ (پەرىشتە) ئۇنىڭغا جان پۈۋلەيدۇ».

بۇ ھەدىستىكى «ئۈچ 40 دېگەننى» ھېسابلىساق تۆت ئاي بولىدۇ. بەزى ئايلار 30 كۈندىن كەم (ئاز) بولغانلىقى ۋە (بالىدىكى) ھەرىكەت ئۇنىڭغا جان كىرگۈزۈپ بولغاندىن كېيىن بولىدىغانلىقى ئۈچۈن تۆت ئايدىن كېيىن ئون كۈن ئېھتىيات ئۈچۈن قوشۇپ قويۇلىدۇ.

## خوجىسىدىن قورساق كۆتۈرگەن دېدەكنىڭ خوجىسى ئۆلۈپ قالغاندا تۇتىدىغان ئىددىتى توغرىسىدا

يۇقىرىدىكى مەسىلىلەردە (بەزى) ئالىملار خوجىسىدىن تۇغۇپ سالغان دېدەكنىڭ ئىددىتى (ئەگەر خوجىسى ئۆلۈپ قالسا) يۇقىرىدا دېگەن ھۆر ئايالنىڭ ئىددىتىگە ئوخشاش بولىدۇ دېگەن كۆز قاراشتا بىرلىككە كەلدى. ئۇلارنىڭ كۆز قارىشىنى قۇۋۋەتلەپ ئىمام ئەھمەد، ئەمرى ئىبنى ئاسنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: سىلەر بىزنىڭ پەيغەمبىرىمىزنىڭ سۈننىتىگە خاتا نەرسىلەرنى ئارىلاشتۇرۇۋەتمەڭلار! خوجىسىدىن توغۇپ سالغان دېدەكنىڭ خوجىسى ئۆلۈپ قالسا، ئۇنىڭ ئىددىتى تۆت ئاي ئون كۈندۇر، دېدى.

## بۇ ئىددەت ئىچىدە قارلىق تۇتۇشنىڭ ۋاجىب ئىكەنلىكى توغرىسىدا

**﴿ئىددىتى توشقاندىن كېيىن ئۆزلىرى توغرۇلۇق قائىدە بويىچە ئىش قىلسا، سىلەرگە (يەنى شۇ ئاياللارغا ئىگىدارچىلىق قىلغۇچىلارغا) ھېچ گۇناھ بولمايدۇ. الله سىلەرنىڭ قىلغان ئەمەللىرىڭلاردىن خەۋەرداردۇر﴾** بۇ ئايەت ئېرى ئۆلۈپ قالغان ئايالنىڭ ئىددىتىدىن چىقىپ بولغىچە (ئېرى ئۈچۈن) قارلىق تۇتۇشنىڭ لازىملىقىنى ئوقتۇرىدۇ. بۇ ھەقتە ھەدىستە مۆمىنلەرنىڭ ئانىلىرىدىن ئۇممۇ ھەبىبە ۋە زەينەب بىنتى جەھشىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: «الله

تائالاغا ۋە قىيامەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرگەن ئايال كىشى ئېرىدىن باشقا ئۆلۈپ قالغان كىشى ئۈچۈن ئۈچ كۈندىن ئارتۇق قارىلىق تۇتۇشى ھالال ئەمەس. (ئەمما ئېرىغا) تۆت ئاي ئون كۈن قارىلىق تۇتىدۇ».

يەنە بىر ھەدىستە ئۇممۇ سەلىمەنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر ئايال: ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى! قىزىمنىڭ ئېرى ئۆلۈپ كەتكەن ئىدى. قىزىمنىڭ كۆزى ئاغرىپ قالدى، بىز ئۇنىڭ (كۆزىگە) سۈرمە تارتساق بولامدۇ؟ دەپ سورىدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ياق» دەپ جاۋاب بەردى. (بۇنىڭدا) سوئال سورالغان ھەر قېتىمدا ئىككى قېتىم ياكى ئۈچ قېتىم «ياق» دەپ جاۋاب بېرىپ: «شەك شۈبھىسىزكى، ئۇنىڭ قارىلىق ۋاقتى) تۆت ئاي ئون كۈن، ئىسلام كېلىشتىن بۇرۇن سىلەر (قارىلىق ئۈچۈن) بىر يىل (ئۆيدە) تۇراتتىڭلار» دېدى.

بۇرۇنقى قارىلىق ھەققىدە ئۇممۇ سەلىمەنىڭ قىزى زەينەب مۇنداق دەيدۇ: «ئېرى ئۆلۈپ قالغان ئايال ئۆزىنىڭ كىيىملىرىنى كىيىپ قازناققا كىرىپ ئولتۇراتتى. ئۇنىڭغا بىر يىل بولمىغىچە خۇشبۇي نەرسىنى تۇتۇپ سالمايتتى (يەنى ئىشلەتمەيتتى). بىر يىلدىن كېيىن (قازناقتىن) چىقاتتى. ئۇنىڭغا (ئۇچارلىقنىڭ) مايىقى بېرىلەتتى ئاندىن ئۇنى ئاتاتتى. ئاندىن ئۇنىڭغا ئېشەكتەك، ياكى قويدەك، ئۇچارلىق بىر ھايۋان كەلتۈرۈلەتتى. ئاندىن ئۇ ئۇنىڭ (ئۇستىخانلىرىنى) سۇندۇراتتى ياكى كېسەتتى. ئۇ (ھايۋان) بەزى ۋاقىتتا ئۆلۈپ قالاتتى.

قارىلىق تۇتۇش دېگەن، ئەتىرگە ئوخشاش خۇشبوي نەرسىلەرنى ئىشلەتمەسلىك، چىرايلىق كىيىنمەسلىك ۋە ئالتۇن جابدۇقلارغا ئوخشاش زىبۇزىننەتلىرىنى ئىشلەتمەسلىكتىن ئىبارەتتۇر. قارىلىق تۇتۇش ئېرى ئۆلۈپ قالغان، بالاغەتكە يەتمىگەن كىچىك قىز بولسۇن، ياكى چوڭ ئايال، ئازاد، قۇل، كاپىر، ياكى مۇسۇلمان قاتارلىق ھەممە ئاياللار ئۈچۈن ۋاجىبتۇر. (ئېرى ئۆلۈپ قېلىپ قارىلىق تۇتمىغان ياكى قارىلىق تۇتسىمۇ، چىرايلىق كىيىنىپ ياسىنىشنى تاشلىمىغان ئاياللار قاتتىق گۇناھكار بولىدۇ).

﴿**ئىددىتى توشقاندىن كېيىن، سىلەرگە (يەنى شۇ ئاياللارغا ئېگىدارچىلىق قىلغۇچىلارغا) ھېچ گۇناھ بولمايدۇ**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە: زەھھاك ۋە رەبىيئ ئىبنى ئەنەس مۇنداق دەيدۇ: يەنى ئۇلارنىڭ ئىددىتى تۈگەپ بولسا، ئاياللارغا ئىگىدارچىلىق قىلغۇچىلارغا گۇناھ بولمايدۇ.

﴿**ئىددىتى توشقاندىن كېيىن ئۆزلىرى توغرۇلۇق قائىدە بويىچە ئىش قىلسا**﴾ ئەۋفىي، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىر ئايال تالاق قىلىنسا ياكى ئۇنىڭ ئېرى ئۆلۈپ قالسا، ئۇ ئىددەتتىن چىقىپ (بولغاندىن كېيىن) ئۇنىڭ ئەرگە تېگىشى ئۈچۈن چىرايلىق كىيىنىشى ۋە ئۆزىگە ئەلچى بولۇپ كەلگەنلەر بىلەن كۆرۈشىشى گۇناھ ئەمەس. مانا بۇ قائىدە، بۇ ھەقتە باشقىلاردىنمۇ شۇنداق دەپ رىۋايەت قىلىنىدۇ.

﴿**ئىددىتى توشقاندىن كېيىن ئۆزلىرى توغرۇلۇق قائىدە بويىچە ئىش قىلسا، سىلەرگە (يەنى شۇ ئاياللارغا ئېگىدارچىلىق قىلغۇچىلارغا) ھېچ گۇناھ بولمايدۇ. اللە سىلەرنىڭ قىلغان ئەمەللىرىڭلاردىن خەۋەرداردۇر**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى جەرىر، مۇجاھىدنىڭ: يەنى ھالال نىكاھ قىلسا دېگەنلىكتۇر دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ. ھەسەن، زۆھرى ۋە سۇددىلاردىنمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش رىۋايەت قىلىندى.

* * * * * * *

وَلَا جُنَاحَ عَلَيْكُمْ فِيمَا عَرَّضْتُم بِهِۦ مِنْ خِطْبَةِ ٱلنِّسَآءِ أَوْ أَكْنَنتُمْ فِىٓ أَنفُسِكُمْ ۚ عَلِمَ ٱللَّهُ أَنَّكُمْ سَتَذْكُرُونَهُنَّ وَلَٰكِن لَّا تُوَاعِدُوهُنَّ سِرًّا إِلَّآ أَن تَقُولُوا۟ قَوْلًا مَّعْرُوفًا ۚ وَلَا تَعْزِمُوا۟ عُقْدَةَ ٱلنِّكَاحِ حَتَّىٰ يَبْلُغَ ٱلْكِتَٰبُ أَجَلَهُۥ ۚ وَٱعْلَمُوٓا۟ أَنَّ ٱللَّهَ يَعْلَمُ مَا فِىٓ أَنفُسِكُمْ فَٱحْذَرُوهُ ۚ وَٱعْلَمُوٓا۟ أَنَّ ٱللَّهَ غَفُورٌ حَلِيمٌ ﴿٢٣٥﴾

*ئىددىتى تولۇشمىغان ئاياللارغا ئۇلارنى ئالىدىغانلىقىڭلارنى بۇرۇتۇپ ئۆتسەڭلار ياكى بۇنى دىلىڭلاردا يوشۇرۇن تۇتساڭلار سىلەرگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ. ئۇلارغا ئېغىز ئاچىدىغانلىقىڭلار اللّٰه غا مەلۇمدۇر، لېكىن ئۇلار بىلەن يوشۇرۇن ۋەدىلىشىپ قويماڭلار، پەقەت (ئاشكارا ئېيتىلسا كىشى خىجىل بولمايدىغان) مۇۋاپىق سۆزنى قىلساڭلار بولىدۇ، ئىددىتى تولۇشمىغىچە ئۇلارنى نىكاھىڭلارغا ئېلىشقا بەل باغلىماڭلار، بىلىڭلاركى، اللّٰه دىلىڭلاردىكىنى بىلىپ تۇرىدۇ، ئۇنىڭدىن (يەنى اللّٰه نىڭ ئەمرىگە خىلاپلىق قىلىپ جازالىنىشتىن) ھەزەر قىلىڭلار، بىلىڭلاركى، اللّٰه ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، (اللّٰه دىن قورقۇپ گۇناھتىن چەكلەنگەنلەرگە) ھەلىمدۇر (يەنى ئاسىيلىق قىلغانلارنى جازالاشقا ئالدىراپ كەتمەيدۇ)* ﴿235﴾.

## ئىددەت تۈتۈۋاتقان ئاياللغا ئەلچى ئەۋەتىش توغرىسىدا

﴿**ئىددىتى توشمىغان ئاياللارغا ئۇلارنى ئالىدىغانلىقىڭلارنى بۇرۇتۇپ ئۆتسەڭلار سىلەرگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ**﴾ ئەرلىرى ئۆلۈپ كېتىپ ئۇلار ئۈچۈن ئىددەت تۇتۇپ تۇرۇۋاتقان ئاياللارغا سىلەرنىڭ ئۇلارنى ئالىدىغانلىقىڭلارنى ئوچۇق دېمەي بۇرۇتۇپ قويساڭلار (سىلەرگە ھېچ گۇناھ يوق).

﴿**ئىددىتى توشمىغان ئاياللارغا ئۇلارنى ئالىدىغانلىقىڭلارنى بۇرۇتۇپ ئۆتسەڭلار ياكى بۇنى دىلىڭلاردا يوشۇرۇن تۇتساڭلار سىلەرگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ**﴾ سەۋرى، شۆئبە، جەرىر ۋە باشقىلار ئىبنى ئاببا س رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بۇرۇتۇپ قويۇش دېگەن، مەن ئۆيلىنىشنى خالايمەن. (ياكى) مۇنداق، مۇنداق سۈپەتلىك ئايالنى ياخشى كۆرىمەن، دەپ گۈزەل سۆز ئارقىلىق بۇرۇتۇشنى بىلدۈرىدۇ. يەنە بىر رىۋايەتتە: مەن اللّٰه نىڭ ماڭا ياخشى ئايالدىن بىرنى بېرىشنى خالايتتىم. (ياكى) شۇنىڭغا ئوخشاش سۆز قىلغان (دېدى) ئۇ (ئۇ ئايالغا) ئالىدىغانلىقىنى ئاشكارا دېسە، بولمايدۇ. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىمام بۇخارى، ئىبنى ئاببا س رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بۇرۇتۇش دېگەن: مەن ئۆيلىنىشنى خالايمەن، مەن ئاياللارغا ھاجەتمەن بولۇپ قالدىم. (اللّٰه نىڭ) ماڭا ياخشى ئايالدىن بىرنى بېرىشىنى خالايمەن، دېيىشتۇر. مۇجاھىد، تاۋۇس، ئىكرىمە، سەئىد ئىبنى جۇبەير، ئىبراھىم نەخەئىي، شەئبىي، ھەسەن، قەتادە، زۆھرى، يەزىد ئىبنى قەسىيد، مۇقاتىل ئىبنى ھەييان ۋە قاسىم ئىبنى مۇھەممەد قاتارلىقلارمۇ (بۇرۇتۇش توغرىسىدا) يۇقىرىدا ئىبنى ئاببا س دېگەنگە ئوخشاش پىكىردە بولدى.

سەلەپ ئالىملىرىمىز: ئېرى ئۆلۈپ قالغان ئاياللار ئەرلىرى ئۈچۈن ئىددەت تۇتۇۋاتقان چاغلىرىدا ئۇلارغا ئۆزىنىڭ ئالىدىغانلىقىنى ئوچۇق دېمەي بۇراتسا بولىدۇ، دېدى.

شۇنىڭدەك، ئۈچ تالاق قىلىنغان ئايال ئۈچۈنمۇ ئۇلار ئىددەتنىڭ ئىچىدىكى چاغدا ئۇلارغا ئۆزلىرىنىڭ ئالدىغانلىقىنى پۈرتىپ قويسا بولىدۇ. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قەيسىنىڭ قىزى فاتىمەنى، ئۇنىڭ ئېرى ئەمرى ئىبنى ھەفسە ئۈچ تالاق قىلىۋەتكەندە، ئۇنى ئىبنى ئۇممۇمەكتۇمنىڭ ئۆيىدە ئىددەت تۇتۇشقا بۇيرۇپ ئۇنىڭغا: ئەگەر سىز ئىددەتتىن چىقىپ بولسىڭىز ماڭا خەۋەر بېرىڭ، دېدى. (يەنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ يەردە ئىددەتتىن چىقىپ بولغاندىن كېيىن ئۇنىڭغا ئېرگەپ قىلىدىغانلىقىنى پۈرتىپ قويدى) ئىددەتتىن چىققاندىن كېيىن، ئۇنىڭغا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئازاد قىلغان قۇلى (ئۇسامە ئىبنى زەيد) ئەلچى بولۇپ كەلدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى ئۇسامە ئىبنى زەيدقا ئېلىپ بەردى[1].

ئەمما بىر تالاق ياكى ئىككى تالاق قىلىنغان ئايال ئۈچۈن ئۇ ئىددەت تۇتۇۋاتقان مەزگىلدە، ئېرىدىن باشقا بىر كىشىنىڭ ئۇنىڭغا ئۆزىنىڭ ئالماقچى بولغانلىقىنى ئوچۇق دېيىش، ياكى پۈرتىپ قويۇش دۇرۇس ئەمەس (چۈنكى، ئۇ ئىددەتتىن چىقىپ بولغۇچە بۇرۇنقى ئېرىنىڭ ئىلكىدە ھېسابلىنىدۇ).

﴿**ياكى بۇنى دىلىڭلاردا يوشۇرۇن تۇتساڭلار سىلەرگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ**﴾ يەنى سىلەرنىڭ ئۇلارنى ئالماقچى بولغانلىقىڭلارنى كۆڭلۈڭلاردە يوشۇرساڭلار گۇناھ بولمايدۇ. بۇ ھەقتە الله مۇنداق دەيدۇ: ﴿پەرۋەردىگارىڭ ئۇلارنىڭ دىللىرىدا يوشۇرۇن تۇتقانلىرىنى ۋە (ئېغىزلىرىدا) دېگەنلىرىنى بىلىپ تۇرىدۇ﴾[2] ﴿مەن سىلەر يوشۇرغان ۋە ئاشكارىلىغان نەرسىلەرنى بىلىپ تۇرىمەن﴾[3].

﴿**ئۇلارغا ئېغىز ئاچىدىغانلىقىڭلار الله غا مەلۇمدۇر**﴾ يەنى كۆڭۈللىرىڭلاردا ئەسلەيسىلەر، كۆڭۈللىرىڭلاردا ئەسلىگەن گۇناھ سىلەردىن كەچۈرۈم قىلىندى.

﴿**لېكىن ئۇلار بىلەن يوشۇرۇن ۋەدىلىشىپ قويماڭلار**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەلى ئىبنى ئەبۇتەلھە، ئىبنى ئاباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: سەن ئۇنىڭغا (ئۇ ئىددىتىدىن چىقىشتىن بۇرۇن) مەن سىزنى ياخشى كۆرۈپ قالدىم، (ياكى) مەندىن باشقا بىرسىگە تەگمەسلىككە ماڭا ۋەدە بېرىڭ دېگەنگە ئوخشاش گەپلەرنى قىلما.

سەئىد ئىبنى جۇبەير، شەئبىي، ئىكرىمە، ئەبۇزۇھا، زەھھاك ۋە زۆھرى قاتارلىقلارمۇ يۇقىرىقى كۆز قاراشقا قوشۇلىدىغانلىقىنى بايان قىلدى. بۇ ھەقتە مۇجاھىد ۋە سەۋرى مۇنداق دېدى: ئۇ، ئۇ ئايالدىن ئۆزىدىن باشقىسىغا تەگمەسلىك ئۈچۈن ۋەدە ئېلىۋېلىش دېگەنلىكتۇر.

﴿**پەقەت (ئاشكارا ئېيتىلسا كىشى خىجىل بولمايدىغان) مۇۋاپىق سۆزنى قىلساڭلار بولىدۇ**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئاباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما، مۇجاھىد سەئىد ئىبنى جۇبەير، سۇددى، سەۋرى ۋە ئىبنى زەيد قاتارلىقلار مۇنداق دەيدۇ: بۇ ئايەتتىن يۇقىرىدا سۆزلەنگەن پۈرتىپ قويۇشنىڭ دۇرۇسلىقى مەقسەت قىلىنىدۇ.

مۇھەممەد ئىبنى سىرىين، مەن ئۇبەيدەدىن الله تائالانىڭ ﴿**پەقەت (ئاشكارا ئېيتىلسا كىشى خىجىل بولمايدىغان) مۇۋاپىق سۆزنى قىلساڭلار بولىدۇ**﴾ دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى ھەققىدە سورىسام،

[1] ئەمما پۈرتماي ئۆزىنىڭ ئۇنىڭ بىلەن توي قىلماقچى بولغانلىقىنى مېنىڭ سىزنى ئالغۇم بار. مەن سىزنى ياخشى كۆرۈپ قالدىم، ئىددىتىڭىز قاچان تۈگەيدۇ ياكى ماڭا تېگەمسىز، دېگەن سۆزلەرگە ئوخشاش ئوچۇق سۆزلەرنى دېيىشى ھارامدۇر.
[2] سۈرە قەسەس 69 ـ ئايەت.
[3] سۈرە مۇمتەھىنە 1ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئۇ: «بىر كىشى ئۇ ئايالغا ئىگىدارچىلىق قىلىدىغان كىشىگە، ئۇنى مېنىڭ خەۋەرىمسىز بېرىۋەتمەك دېگەندىن ئىبارەت» دەپ جاۋاب بەردى.

﴿**ئىددىتى توشمىغىچە ئۇلارنى نىكاھىڭلارغا ئېلىشقا بەل باغلىماڭلار**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما، مۇجاھىد، شەئبىي، قەتادە، رەبىيئ ئىبنى ئەنەس، ئەبۇمالىك، زەيد ئىبنى ئەسلەمە، مۇقاتىل ئىبنى ھەييان، زۆھرى، ئەتا خۇراسانىي، سۇددى، سەۋرى ۋە زەھھاك قاتارلىقلار مۇنداق دەيدۇ: سىلەر ئىددىتى تۈگەپ بولغۇچە نىكاھ قىلماڭلار. پۈتۈن ئالىملار ئىددىتى تۈگىمەي تۇرۇپ قىلغان نىكاھ دۇرۇس بولمايدۇ، دېگەن پىكىردە بىرلىككە كەلدى.

﴿**بىلىڭلاركى، الله دىلىڭلاردىكىنى بىلىپ تۇرىدۇ، ئۇنىڭدىن (يەنى الله نىڭ ئەمرىگە خىلاپلىق قىلىپ جازالىنىشتىن) ھەزەر قىلىڭلار**﴾ (الله) ئۇلارنى، ئاياللار توغرىسىدا يامان ئىشلارنى خىيالىغا كەلتۈرۈپ كۆڭلىدە يامان خىياللارنىڭ پەيدا بولۇپ قېلىشىدىن ئاگاھلاندۇرۇپ، كۆڭلىدە ياخشى ئىشلارنى ئويلاشقا بۇيرۇدى. ئاندىن ئۇلارنى ئۆزىنىڭ رەھمىتىدىن ئۈمىدسىزلەندۈرمەي مۇنداق دېدى: ﴿**بىلىڭلاركى، الله ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، (الله دىن قورقۇپ گۇناھتىن چەكلەنگەنلەرگە) ھەلىمدۇر (يەنى ئاسىيلىق قىلغانلارنى جازالاشقا ئالدىراپ كەتمەيدۇ)**﴾.

* * * * * * *

لَّا جُنَاحَ عَلَيْكُمْ إِن طَلَّقْتُمُ ٱلنِّسَآءَ مَا لَمْ تَمَسُّوهُنَّ أَوْ تَفْرِضُوا۟ لَهُنَّ فَرِيضَةً ۚ وَمَتِّعُوهُنَّ عَلَى ٱلْمُوسِعِ قَدَرُهُۥ وَعَلَى ٱلْمُقْتِرِ قَدَرُهُۥ مَتَـٰعًۢا بِٱلْمَعْرُوفِ ۖ حَقًّا عَلَى ٱلْمُحْسِنِينَ ﴿٢٣٦﴾

***ئەگەر سىلەر ئاياللىرىڭلارغا يېقىنچىلىق قىلماي ياكى مەھرى تەيىنلەنمەي تۇرۇپ ئۇلارنى تالاق قىلساڭلار (يەنى نىكاھىڭلارغا ئالغان ئايال بىلەن بىر يەردە بولمىغان ياكى مەھرىنى مۇئەييەنلەشتۈرمىگەن شارائىتتا) ئۇنى قويۇۋەتسەڭلار، سىلەرگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ، لېكىن ئۇنىڭغا مۇتئە (يەنى بەلگىلىك مىقداردا پۇل ـ مال) بېرىشىڭلار كېرەك، ئۇلارغا نەرسە بېرىڭلار، باي ئۆز ھالىغا يارىشا، كەمبەغەلمۇ ئۆزھالىغا يارىشا قائىدە بويىچە بەرسۇن، (بۇ) ياخشى ئادەملەرنىڭ ئۆتەشكە تېگىشلىك مەجبۇرىيىتىدۇر﴿236﴾.***

## جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمەي تۇرۇپ تالاق قىلىش توغرىسىدا

الله تائالا ئايالنى ئېلىپ بولۇپ ئۇنىڭ بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشتىن بۇرۇن ئۇنى تالاق قىلىۋېتىشكە رۇخسەت قىلدى. شۇنداقلا ئۇنى تالاق قىلىپ ئۇنىڭ دىلىغا ئەزىيەت بېرىدىغان ئىش بولۇپ قالسىمۇ، ئۇنى ئۇنىڭ بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشتىن ۋە (ئەرگە تەككەن چاغدا) تويلۇقسىز تەگكەن بولسا، ئۇنىڭغا مۇنچىلىك تويلۇق بېرىمىز دەپ بەرمەكچى بولغان تويلۇقنى مۇئەييەنلەشتۈرۈشتىن بۇرۇن تالاق قىلسىمۇ بولىدۇ.

## تالاق قىلىپ بولۇپ بىر نەرسە بېرىش توغرىسىدا

شۇڭا الله (ئەر كىشىنى) ئۆزىنىڭ قۇدرىتىگە يارىشا باي بولسا بايلىقىغا، نامرات بولسا نامراتلىقىغا يارىشا (جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشتىن ۋە تويلۇقنى بېكىتىشتىن بۇرۇن تالاق قىلىنىپ كەتكەن ئايالنىڭ كۆڭلىنى ياساش ئۈچۈن) ئۇنىڭغا بىر نەرسە بېرىشكە بۇيرۇدى.

بۇ ھەقتە ئىمام بۇخارى، سەھل ئىبنى سەئىد ۋە ئەبۇئۇسەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ قاتارلىقلارنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شۇراھىلنىڭ قىزى ئۇمەيمە بىلەن توي قىلدى. ئاندىن ئۇ ئايال پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تۇرۇۋاتقان ئۆيگە كىرگۈزۈلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قولىنى ئۇ ئايال تەرەپكە سۇندى، ئۇ ئايال پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قولىنى سۇنغانلىقىنى يامان كۆرگەندەك قىلدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەبۇئۇسەيدنى ئۇنى تەييارلاپ يولغا سېلىپ قويۇشقا ۋە ئۇنىڭغا كۆك كۆڭلەكتىن ئىككىنى بېرىشكە بۇيرۇدى.

* * * * * * *

وَإِن طَلَّقْتُمُوهُنَّ مِن قَبْلِ أَن تَمَسُّوهُنَّ وَقَدْ فَرَضْتُمْ لَهُنَّ فَرِيضَةً فَنِصْفُ مَا فَرَضْتُمْ إِلَّآ أَن يَعْفُونَ أَوْ يَعْفُوَا۟ ٱلَّذِى بِيَدِهِۦ عُقْدَةُ ٱلنِّكَاحِ ۚ وَأَن تَعْفُوٓا۟ أَقْرَبُ لِلتَّقْوَىٰ ۚ وَلَا تَنسَوُا۟ ٱلْفَضْلَ بَيْنَكُمْ ۚ إِنَّ ٱللَّهَ بِمَا تَعْمَلُونَ بَصِيرٌ ﴿٢٣٧﴾

***ئەگەر سىلەر ئۇلارغا يېقىنچىلىق قىلىشتىن ئىلگىرى ۋە مەھرى تەيىنلىنىپ بولغاندىن كېيىن تالاق قىلساڭلار، تەيىنلەنگەن مەھرىنىڭ يېرىمىنى بېرىڭلار، ئەمما ئاياللار ئۆتۈنسە (يەنى مەھرىدىن ۋاز كېچىپ پۈتۈنلەي ئالمىسا) ياكى نىكاھنىڭ تۈگۈنى ئۆز ئىلكىدە بولغان ئەرلەر ئۆتۈنسە (يەنى تەيىنلەنگەن مەھرىنىڭ ھەممىسىنى بەرسە) شۇ بويىچە بىر تەرەپ قىلىش لازىم. سىلەر ئۆتۈنسەڭلار (ئۆتۈنگەن ئادەم) تەقۋادارلىققا ئەڭ يېقىندۇر. ئۆز ئارا ئېھسان قىلىشنى ئۇنتۇماڭلار. اللّه ھەقىقەتەن قىلغان ئەمەللىرىڭلارنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر***[237].

## جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمەي تۇرۇپ تالاق قىلىنغان ئايالغا تويلۇقنىڭ يېرىمى بېرىلىدىغانلىقى توغرىسىدا

جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمەي تۇرۇپ تالاق قىلىنماقچى بولغان ئايالغا، مۇنچىلىك تويلۇق بېرىلىدۇ دەپ، بېكىتىلىپ بولغان بولسا ئۇنىڭغا ئاتالغان تويلۇقنىڭ يېرىمىنى بېرىش ۋاجىب بولىدۇ. بۇنىڭدىن باشقا نەرسە بېرىش ۋاجىب بولمايدۇ. ئەگەر باشقا نەرسە بېرىش ۋاجىب بولغان بولسا، ئۇ بايان قىلىنغان بولاتتى. تويلۇقنى بېكىتىپ توينى قىلىپ بولۇپ ئۇنىڭ بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمەي تۇرۇپ تالاق قىلغان بولسا، تويلۇقنىڭ يېرىمىنى ئايالغا بېرىش ئالىملارنىڭ ئۆزئارا ھېچقانداق ئىختىلاپسىز ھالدا بىرلىككە كەلگەن بىر مەسىلىدۇر.

﴿**ئەمما ئاياللار ئۆتۈنسە (يەنى مەھرىدىن ۋاز كېچىپ پۈتۈنلەي ئالمىسا) شۇ بويىچە بىر تەرەپ قىلىش لازىم**﴾ يەنى ئاياللار ئۆزلىرىگە تېگىشلىك بولغان تويلۇقنى ئۆتۈنۈپ بەرسە، ئەر كىشىگە ئۇنى بېرىش ۋاجىب ئەمەستۇر.

بۇ ئايەت ھەققىدە سۇددى ئەبۇسالىھتىن ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: يەنى ئۇ ئايال ئۆزىگە تېگىشلىكنى ئۆتۈنۈپ بەرسە ئەر كىشىگە ئۇنى بېرىشى ۋاجىب ئەمەستۇر. ئىمام ئەبۇمۇھەممەد ئىبنى ئەبۇھاتەم، شۇرەيھە، سەئىد ئىبنى مۇسەييىب، ئىكرىمە، مۇجاھىد، شەئبىي، ھەسەن، نافىئ، قەتادە، جابىر ئىبنى زەيد، ئەتا خۇراسانىي، زەھھاك،

زۆھرى، مۇقاتىل ئىبنى ھايىيان، ئىبنى سىرىين، رەبىيئ ئىبنى ئەنەس ۋە سۇددى قاتارلىقلاردىنمۇ (بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى توغرىسىدا) يۇقىرىدا ئىبنى ئابباس دېگەنگە ئوخشاش دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندى.

﴿**ياكى نىكاھنىڭ تۈگۈنى ئۆز ئىلكىدە بولغان ئەرلەر ئۆتۈنسە (يەنى تەيىنلەنگەن مەھرىنىڭ ھەممىسىنى بەرسە) شۇ بويىچە بىر تەرەپ قىلىش لازىم**﴾ ئەبۇھاتەم، ئەمرى ئىبنى شۇئەيبنىڭ چوڭ ئاتىسىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: نىكاھنىڭ تۈگۈنىگە ئىگە كىشى ئەردۇر.

ئىبنى مەردۇۋەيمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش(يەنى ئايەتتىكى نىكاھنىڭ تۈگۈنى ئۇنىڭ قولىدا) دېگەن سۆزنى رىۋايەت قىلدى. ئىبنى جەرىرمۇ بۇ قاراشنى توغرا دەپ قۇۋۋەتلىدى. چۈنكى، نىكاھنىڭ تۈگۈنىنى چىڭىتىش ياكى ئۇنى بۇزۇش ئەرنىڭ قولىدىدۇر. يەنە كېلىپ بىر ئايالغا ئىگىدارچىلىق قىلغان كىشىنىڭ شۇ ئايالنىڭ مال - مۈلكىدىن بىر نەرسىنى باشقىلارغا ئۆزى خالىغانچە بېرىشى دۇرۇس ئەمەس. شۇنىڭغا ئوخشاش (ئۇنىڭ مال - مۈلكىنى باشقىلارغا بېرىشى دۇرۇس بولمىغاندەك) ئۇنىڭ تويلۇقىنىمۇ باشقىلارغا بېرىش ھەققى يوق (يەنى بۇ ئايەتتىكى نىكاھنىڭ تۈگۈنى قولىدا دېگەن كىشىدىن ئايالغا ئىگىدارچىلىق قىلىدىغان كىشى ئەمەس. بەلكى شۇ ئايالنىڭ ئېرى كۆزدە تۇتۇلىدۇ).

﴿**سىلەر ئۆتۈنسەڭلار (ئۆتۈنگەن ئادەم) تەقۋادارلىققا ئەڭ يېقىندۇر**﴾ ئىبنى جەرىر، بەزى ئالىملارنىڭ (بۇ ئايەت) ئەر - ئاياللارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلدى. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئابباس مۇنداق دەيدۇ: يەنى ئايال كىشى ئۆزىگە تېگىشلىكنى ئۆتۈنۈپ بېرىپ ئەردىن بىر نەرسە ئالمىسا، ياكى ئەر كىشى ئۆزىگە تېگىشلىكنى كەچۈرۈۋېتىپ ئايالغا ھەممىسىنى بېرىۋەتسە، ئۇ ئىككىسىنىڭ قايسىسى ئۆزىنىڭ ھەققىنى ئۆتۈنۈپ بېرىۋەتسۇن، شۇ تەقۋادارلىققا ئەڭ يېقىندۇر.

شەئبىي ۋە باشقىلارمۇ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە يۇقىرىدا ئىبنى ئابباس دېگەنگەن ئوخشاش بايان قىلدى. ﴿**ئۆز ئارا ئېھسان قىلىشنى ئۇنتۇماڭلار**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە سەئىد مۇنداق دەيدۇ: يەنى ياخشىلىق قىلىشنى ئۇنۇتماڭلار.

﴿**اللە ھەقىقەتەن قىلغان ئەمەللىرىڭلارنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر**﴾ يەنى اللە تائالاغا سىلەرنىڭ ئىشلىرىڭلار ۋە ئەھۋالىڭلاردىن ھېچقانداق نەرسە يوشۇرۇن بولمايدۇ. ھەر بىر كىشىگە ئۇنىڭ قىلغان ئەمەلىگە قاراپ مۇكاپات ياكى جازا بېرىدۇ.

* * * * * * *

حَـٰفِظُواْ عَلَى ٱلصَّلَوَٰتِ وَٱلصَّلَوٰةِ ٱلْوُسْطَىٰ وَقُومُواْ لِلَّهِ قَـٰنِتِينَ ﴿٢٣٨﴾ فَإِنْ خِفْتُمْ فَرِجَالًا أَوْ
رُكْبَانًا ۖ فَإِذَآ أَمِنتُمْ فَٱذْكُرُواْ ٱللَّهَ كَمَا عَلَّمَكُم مَّا لَمْ تَكُونُواْ تَعْلَمُونَ ﴿٢٣٩﴾

*(بەش) نامازنى بولۇپمۇ نامازدىگەرنى داۋاملاشتۇرۇڭلار (يەنى پۈتۈن شەرتلىرى بىلەن ۋاقتىدا تولۇق ئادا قىلىڭلار)، اللە نىڭ ھۇزۇرىدا (يەنى نامازدا) ئىتائەتمەنلىك بىلەن تۇرۇڭلار*﴿238﴾*. قورقۇنچتا قالغىنىڭلاردا، پىيادە ياكى ئۇلاغلىق كېتىپ بېرىپ (ناماز ئوقۇڭلار) ئامانلىق تاپقىنىڭلاردا اللە نىڭ سىلەرگە ئۆگەتكىنى بويىچە اللە نى ياد ئېتىڭلار (يەنى قورقۇنچ تۈگىگەندە، اللە نامازنى قانداق ئۆتەشكە ئەمر قىلغان بولسا، تولۇق ئەركانلىرى بىلەن شۇنداق ئۆتەڭلار)*﴿239﴾*.*

اللّٰه بەش ۋاقىت نامازنى ئۆزۋاقتىدا ئادا قىلىشقا ۋە ئۇنىڭ ۋاقتىغا كۆڭۈل بۆلۈپ، ئۇنى مۇكەممەل ئورۇنلاشقا بۇيرۇيدۇ.

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم، ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: قايسى ئەمەل ياخشى؟ دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۆز ۋاقتىدا ئوقۇلغان ناماز» دەپ جاۋاب بەردى. ئاندىن كېيىنچۇ؟ دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «اللّٰه يولىدا قىلىنغان جىھاد» دەپ جاۋاب بەردى. ئاندىن كېيىنچۇ؟ دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئاتا - ئانىغا ياخشىلىق قىلىش» دەپ جاۋاب بەردى. ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېدى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا بۇلارنى دەپ بەردى، ئەگەر بۇنىڭدىنمۇ كۆپرەك سورىغان بولسام ماڭا كۆپرەك جاۋاب بەرگەن بولاتتى.

## ئوتتۇرا نامازنىڭ قايسى ناماز ئىكەنلىكى توغرىسىدا

اللّٰه بۇ نامازلارنىڭ ئىچىدىن ئوتتۇرا نامازنى ئالاھىدە تەكىتلەپ كەلدى. ئۇ ناماز دىگەر نامىزىدۇر. ئوتتۇرا نامازنىڭ دىگەر ناماز ئىكەنلىكى ساھابىلار ۋە تابىئىلار ۋە كۆپلىگەن ئالىملارنىڭ ئورتاق كۆز قارىشىدۇر. ئۇ نامازنىڭ دىگەر ناماز ئىكەنلىكىگە تۆۋەندىكى ھەدىسلەر پاكىتتۇر. ئىمام ئەھمەد، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خەندەك ئۇرۇشىدا: «كاپىرلار بىزنى ئوتتۇرىدىكى نامازدىن (يەنى) دىگەر نامىزىنى (ئوقۇشتىن) توسۇپ قويدى. اللّٰه ئۇلارنىڭ دىللىرىنى ۋە ئۆيلىرىنى ئوتقا توشقۇزىۋاتسۇن» دېدى. ئاندىن كېيىن ئۇنى ناماز شام بىلەن خۇپتەننىڭ ئارىلىقىدا ئوقۇدى. بۇ ھەدىسنى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن نۇرغۇنلىغان ھەدىس ئالىملىرى رىۋايەت قىلدى.

ئىمام ئەھمەد، سەمەرنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئوتتۇرا ناماز دىگەر نامىزىدۇر» دېدى. ئوتتۇرا نامازنىڭ دىگەر نامىزى ئىكەنلىكىگە بۇنىڭدىن باشقا كۆپلىگەن ھەدىسلەر بار. تۆۋەندىكى ھەدىسلەرمۇ بۇ ھەققەتنى تەكىتلەيدۇ.

ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بىر كىشى دىگەر نامىزىنى قازا قىلىپ قويسا، ئۇ خۇددى ئۆزىنىڭ بالا - چاقىلىرى ۋە مال - مۈلكىدىن ئايرىلىپ قالغانغا ئوخشاشتۇر». يەنە بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھاۋا تۇتۇق كۈندە نامازغا ئالدىراڭلار! چۈنكى، بىر كىشى دىگەر نامىزىنى قازا قىلىۋەتسە، جەزمەن ئۇنىڭ قىلغان ئەمەل - ئىبادىتى بىكار بولۇپ كېتىدۇ».

## نامازدا تۇرۇپ گەپ قىلىشتىن توسۇش توغرىسىدا

﴿**اللّٰه نىڭ ھۇزۇرىدا (يەنى نامازدا) ئىتائەتمەنلىك بىلەن تۇرۇڭلار**﴾ يەنى اللّٰه نىڭ ئالدىدا قورقان ۋە (ئۆزەڭلەرنى) ناھايىتى تۆۋەن تۇتقان ھالەتتە تۇرۇڭلار. گەپ قىلىش نامازدا شۇك تۇرۇش بىلەن قارمۇ قارشى بولغانلىقى ئۈچۈن نامازدا گەپ قىلماسلىق تەلەپ قىلىنىدۇ. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ناماز ئوقۇۋاتقاندا ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇنىڭغا «ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم» دەپ سالام بەرگەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ۋە ئەلەيكۇم ئەسسالام» دەپ جاۋاب بەرمىگەنلىكىگە ئۆزرە ئېيتىپ: «نامازدا تۇرغاندا ناماز بىلەنلا بولۇش لازىم» دېدى.

ئىمام مۇسلىمنىڭ ھەدىسىدە مۇئاۋىيە ئىبنى ھەكەم نامازدا تۇرۇپ سۆزلىگەندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «نامازغا ئوقۇغاندا بىر ئىغىزمۇ گەپ قىلىشقا بولمايدۇ. ناماز پەقەت تەسبىھ، تەكبىر ۋە اللە نى زىكرى قىلىشتىن ئىبارەتتۇر» دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندى.

ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل، زەيد ئىبنى ئەرقەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىسىدا بىركىشى نامازدا تۇرۇپ ئۆزىنىڭ ئېھتىياجى ئۈچۈن يېنىدىكى كىشىلەرگە گەپ قىلاتتى شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ ئايەت چۈشتى: ﴿**اللە نىڭ ھۇزۇرىدا (يەنى نامازدا) ئىتائەتمەنلىك بىلەن تۇرۇڭلار**﴾ ئاندىن بىز (نامازدا گەپ قىلماي) شۈك تۇرۇشقا بۇيرۇلدۇق.

## قورقۇنچلۇق ھالەتتە نامازنى قانداق ئوقۇش توغرىسىدا

﴿**قورقۇنچتا قالغىنىڭلاردا، پىيادە ياكى ئۇلاغلىق كېتىپ بېرىپ (ناماز ئوقۇڭلار) ئامانلىق تاپقىنىڭلاردا اللە نىڭ سىلەرگە ئۆگەتكىنى بويىچە اللە نى ياد ئېتىڭلار (يەنى قورقۇنچ تۈگىگەندە، اللە نامازنى قانداق ئۆتەشكە ئەمر قىلغان بولسا، تولۇق ئەركانلىرى بىلەن شۇنداق ئۆتەڭلار)**﴾ جانابى اللە (يۇقىرىدا) نامازغا ئەھمىيەت بېرىپ ئۇنى ئۆز ۋاقتىدا ئوقۇشقا بۇيرۇدى. (بۇ يەردە) ئۇرۇش بولىۋاتقان ۋە جەڭ ئەڭ يۇقىرى پەللىگە چىققان ۋاقىتتىمۇ ئۇنى ئوقۇشقا بۇيرۇش بىلەن بىرگە، ئۇنى قانداق ئوقۇيدىغانلىقىدىن خەۋەر بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**قورقۇنچتا قالغىنىڭلاردا، پىيادە ياكى ئۇلاغلىق كېتىپ بېرىپ (ناماز ئوقۇڭلار)**﴾ يەنى سىلەر يول يۈرۈۋاتقان ھالەتتە ياكى ئۇلاغقا مىنگەن ھالەتتە بولامدۇ مەيلى قىبلىگە يۈزكەلتۈرۈڭلار ياكى يۈز كەلتۈرمەڭلار قانداق بىر ھالەتتە بولسۇن ناماز ئوقۇڭلار.

بۇ ھەقتە ئىمام مالىك، نافىئنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئىبنى ئۆمەردىن قورقۇنچلۇق ھالەتتە ناماز قانداق ئوقۇلىدىغانلىقى توغرىسىدا سوئال سورالغاندا، ئۇ قانداق ئوقۇلىدىغانلىقىنى سۆزلەپ بېرىپ مۇنداق دېدى: ئەگەر قورقۇنچ بەك قاتتىق بولسا، (مەسىلەن: ئۇلار ئۇرۇش قىلىش ئالدىدا تۇرۇۋاتقان مۇجاھىدلار نامازغا تۇرۇپ قالغان، دۈشمەننىڭ ھۇجۇم قىلىشى ناھايىتى ئېھتىمالغا يېقىن ھالەتتە بولسا) يۈزلىرىڭلارنى قىبلە تەرەپكە بولامدۇ ياكى قىبلىدىن باشقا بىر تەرەپكە بولامدۇ (يەنى قايسى تەرەپكە يۈزلەنگەن بولسا، شۇ تەرەپكە قاراپ) يەردە مېڭىپ تۇرغان ياكى ئۇلاغقا مىنگەن ھالەتتە بولسا، شۇ ھالەتتە ناماز ئوقۇڭلار. نافىئ: مەن ئىبنى ئۆمەر بۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن (ئاڭلاپ ئاندىن) سۆزلىدىمىكىن دەيمەن، دېدى.

ئىمام مۇسلىم، ئەبۇداۋۇد، نەسەئى، ئىبنى ماجە، ئىبنى جەرىردىن ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: اللە نامازنى سىلەرنىڭ پەيغەمبىرىڭلارنىڭ تىلى ئارقىلىق سەپەرگە چىقمىغاندا تۆت رەكئەت، سەپەرگە چىققاندا ئىككى رەكئەت ۋە قورقۇنچلۇق ھالەتتە بىر رەكئەت ئوقۇشنى پەرز قىلدى. ھەسەنبەسرى، قەتادە، زەھھاك ۋە باشقىلارمۇ بۇ ھەقتە ئىبنى ئابباسقا ئوخشاش بايان قىلدى.

ئىمام بۇخارى، ئەۋزائىينىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئەگەر ئۇرۇشىۋاتقاندا شەھەرنى ئېلىشقا ئاز قېلىپ ناماز ئوقۇشقا پۇرسەت بولمىغان بولسا، ھەر بىر كىشى ئىشارەت قىلىپ ئۆز ئالدىغا ناماز ئوقۇيدۇ. ئەگەر ئىشارەت قىلىشقا قادىر بولالمىسا ئۇرۇش ئاخىرلاشقىچە نامازنى كېچىكتۈرىدۇ. ياكى ئۇلار خاتىرجەملىككە ئېرىشكەندىن كېيىن ئىككى رەكئەت ئوقۇيدۇ. ئەگەر ئۇلار (ئىككى رەكئەت ئوقۇشقا) قادىر بولالمىسا نامازنى (بىر رۇكۇ) ۋە ئىككى سەجدە بىلەن بىر رەكئەت

قىلىپ ئوقۇيدۇ. ئەگەر ئۇلار بۇنىڭغىمۇ قادىر بولالمىسا، (نامازنىڭ ئورنىغا) تەكبىر ئېيتىشى كۇپايە قىلمايدۇ. ئۇلار نامازنى خاتىرجەملىككە ئېرىشكۈچىلىك كېچىكتۈرىدۇ. مەكھۇلمۇ بۇ ھەقتە ئەۋزائىي دېگەنگە ئوخشاش بايان قىلدى.

ئەنەس ئىبنى مالىك مۇنداق دېدى: تاڭ يورۇغاندا توستەر دېگەن شەھەرنىڭ سېپىلىنى پەتھى قىلىشقا قاتناشقان ئىدىم. ئۇرۇش ناھايىتى قاتتىق بولۇپ كېتىپ بىز ناماز ئوقۇشقا قادىر بولالمىدۇق. بىز نامازنى كۈن ئۆرلىگەندىن كېيىن ئوقۇدۇق. ناماز ئوقۇغاندا بىز بىلەن بىللە ئەبۇمۇسا بار ئىدى. ئاندىن بىز (سېپىلنى) ئالدۇق. ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: بۇ نامازنىڭ ئورنىغا كەلگەن پۈتۈن دۇنيا ۋە ئۇنىڭ ئىچىدىكى نەرسىلەر مېنى خۇش قىلالمايدۇ، دېدى.

## خاتىرجەم ھالەتتە نامازنى تولۇق ئوقۇش توغرىسىدا

**﴿ئامانلىق تاپقىنىڭلاردا اللە نىڭ سىلەرگە ئۆگەتكىنى بويىچە اللە نى ياد ئېتىڭلار (يەنى قورقۇنچ تۈگىگەندە، اللە نامازنى قانداق ئۆتەشكە ئەمر قىلغان بولسا، تولۇق ئەركانلىرى بىلەن شۇنداق ئۆتەڭلار)﴾** يەنى سىلەر نامازنى قانداق ئوقۇشقا بۇيرۇلغان بولساڭلار شۇنداق ئوقۇپ ئۇنىڭ رۇكۇ، سەجدىلىرى، ئۇنىڭدىكى قىيامدا تۇرۇش ۋە ئولتۇرۇشلارنى خۇشۇ بىلەن تولۇق ئادا قىلىڭلار!

**﴿اللە نىڭ سىلەرگە ئۆگەتكىنى بويىچە﴾** سىلەرگە دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە پايدا قىلىدىغان ئىشلارنى ئۆگەتكەنلىكى ۋە سىلەرنى ئۇنىڭغا باشلىغانلىقى ئۈچۈن (اللە نىڭ) سىلەرگە بەرگەن نېمىتىگە شۈكرى قىلىڭلار ۋە زىكرى ئېيتىڭلار!

يۇقىرىدىكى ئايەتنىڭ مەزمۇنى اللە تائالانىڭ: ﴿خاتىرجەم بولغان چېغىڭلاردا نامازنى (پۈتۈن شەرتلىرى بىلەن) مۇكەممەل ئادا قىلىڭلار. شۈبھىسىزكى، ناماز مۆمىنلەرگە ۋاقتى بەلگىلەنگەن پەرز قىلىندى﴾[1] دېگەن ئايىتىنىڭ مەزمۇنىغا ئوخشاشتۇر. بۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىك ھەدىسلەر اللە خالىسا ئالدىمىزدا بايان قىلىنىدۇ.

* * * * * * *

وَٱلَّذِينَ يُتَوَفَّوۡنَ مِنكُمۡ وَيَذَرُونَ أَزۡوَٰجٗا وَصِيَّةٗ لِّأَزۡوَٰجِهِم مَّتَٰعًا إِلَى ٱلۡحَوۡلِ غَيۡرَ إِخۡرَاجٖۚ
فَإِنۡ خَرَجۡنَ فَلَا جُنَاحَ عَلَيۡكُمۡ فِي مَا فَعَلۡنَ فِيٓ أَنفُسِهِنَّ مِن مَّعۡرُوفٖۗ وَٱللَّهُ عَزِيزٌ حَكِيمٞ
﴿٢٤٠﴾ وَلِلۡمُطَلَّقَٰتِ مَتَٰعُۢ بِٱلۡمَعۡرُوفِۖ حَقًّا عَلَى ٱلۡمُتَّقِينَ ﴿٢٤١﴾ كَذَٰلِكَ يُبَيِّنُ ٱللَّهُ لَكُمۡ ءَايَٰتِهِۦ
لَعَلَّكُمۡ تَعۡقِلُونَ ﴿٢٤٢﴾

***سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردا ئۆزى ۋاپات بولۇپ ئايالى قېلىپ قالىدىغانلار ئۇلارنىڭ (يەنى ئاياللىرىنىڭ) بىر يىلغىچە يېمەك - ئىچمەك، كىيىم -كېچەك بىلەن تەمىنلىنىشىنى، ئۆيىدىن ھەيدەپ چىقىرىلماسلىقىنى ۋەسىيەت قىلسۇن. ئەگەر (ئاياللىرى) ئۆزلىرى چىقىپ كەتسە، ئۇلارنىڭ ئۆزلىرى توغرىسىدا قىلغان قائىدىلىك ئىشلىرى ئۈچۈن سىلەرگە (يەنى مېيىتنىڭ ئىگىلىرىگە) ھېچ گۇناھ بولمايدۇ. اللە غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر﴿240﴾. تالاق قىلىنغان ئاياللارغا قائىدە***

---

[1] سۈرە نىسا 103- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

***بويىچە نەپىقە بېرىش لازىم. (ئۇ) تەقۋادارلارنىڭ ئۈتەشكە تېگىشلىك مەجبۇرىيىتىدۇر﴿241﴾. سىلەرنىڭ چۈشىنىشىڭلار ئۈچۈن اللە (ئۆز ئەھكاملىرىنى كۆرسىتىپ بېرىدىغان) ئايەتلىرىنى سىلەرگە مۇشۇنداق بايان قىلىدۇ﴿242﴾.***

## بۇ ئايەتنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرۇلغانلىقى توغرىسىدا

كۆپ ساندىكى ئالىملار مۇنداق دەيدۇ: بۇ ئايەتنىڭ ھۆكمىنى يۇقىرىدىكى اللە تائالانىڭ: ﴿ئىچىڭلاردا ئۆزى ۋاپات بولۇپ ئاياللىرى قېلىپ قالغان كىشىلەر بولسا، ئاياللىرى تۆت ئاي ئون كۈن ئىددەت تۇتۇشى لازىم﴾[1] دېگەن ئايىتى ئەمەلدىن قالدۇردى.

ئىمام بۇخارى، ئىبنى زۇبەيرىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «مەن ئوسمان ئىبنى ئاففانغا **﴿سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردا ئۆزى ۋاپات بولۇپ ئايالى قېلىپ قالىدىغانلار ئۆلەرنىڭ (يەنى ئاياللىرىنىڭ) بىر يىللىقچە يېمەك ـ ئىچمەك، كىيىم ـ كېچەك بىلەن تەمىنلىنىشىنى، ئۆيىدىن ھەيدەپ چىقىرىلماسلىقىنى ۋەسىيەت قىلسۇن﴾** دېگەن ئايەتنىڭ ھۆكمىنى باشقا بىر ئايەت ئەمەلدىن قالدۇرغان تۇرسا، ئۇنى نېمىشقا (قۇرئانغا) يازىسەن ياكى ئۇنى نېمىشقا قۇرئاندىن ئېلىۋەتمەي ئۇنى قۇرئاندا قويۇپ قويىسەن، دېدىم. ئوسمان: ئى دوستۇمنىڭ ئوغلى! مەن قۇرئاننىڭ ئىچىدىن ھەر قانداق بىر نەرسىنى ئۆز ئورنىدىن ئۆزگەرتۋەتمەيمەن[2]، دېدى.

ئىبنى ئەبۇھاتەم، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ اللە تائالانىڭ **﴿سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردا ئۆزى ۋاپات بولۇپ ئايالى قېلىپ قالىدىغانلار ئۆلەرنىڭ (يەنى ئاياللىرىنىڭ) بىر يىللىقچە يېمەك ـ ئىچمەك، كىيىم ـ كېچەك بىلەن تەمىنلىنىشىنى، ئۆيىدىن ھەيدەپ چىقىرىلماسلىقىنى ۋەسىيەت قىلسۇن﴾** دېگەن ئايىتىگە مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: (ئىسلامنىڭ دەسلەپكى دەۋرىدە) ئېرى ئۆلۈپ قالغان ئايال كىشى ئۈچۈن بىر يىللىقچە كېتىدىغان چىقىم ۋە ئۆي بېرىلەتتى. شۇنىڭ بىلەن اللە تائالانىڭ: ﴿ئىچىڭلاردا ئۆزى ۋاپات بولۇپ ئاياللىرى قېلىپ قالغان كىشىلەر بولسا، ئاياللىرى تۆت ئاي ئون كۈن ئىددەت تۇتۇشى لازىم﴾[3] دېگەن مىراس ئايىتى ئۇنىڭ ھۆكمىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇپ، ئۇ ئايال ئۈچۈن ئەرنىڭ مال ـ مۈلكىدىن تۆتتىنىڭ ياكى سەككىزنىڭ بىرىنى بېرىشكە بۇيرۇدى.

ئەلى، ئىبنى ئەبۇتەلھەدىن ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىر ئايالنىڭ ئېرى ئۆلۈپ قالغان بولسا، (ئۇ ئايال) بىر يىللىقچە ئەرنىڭ ئۆيىدە ئىددەت تۇتاتتى. ئۇنىڭغا ئەرنىڭ مال ـ مۈلكىدىن چىقىم قىلىنىپ بېرىلەتتى. ئاندىن اللە تائالا: ﴿ئىچىڭلاردا ئۆزى ۋاپات بولۇپ ئاياللىرى قېلىپ قالغان كىشىلەر بولسا، ئاياللىرى تۆت ئاي ئون كۈن ئىددەت تۇتۇشى لازىم﴾[4] دېگەن ئايەتنى نازىل قىلدى.

قورساق كۆتەرمىگەن ئېرى ئۆلۈپ قالغان ئايالنىڭ ئىددىتى شۇنداق بولدى. (ئەمما) ئېرى ئۆلۈپ قالغان قورساق كۆتەرگەن ئايالنىڭ ئىددىتى ئۇ بالىنى قاچان تۇغسا شۇ چاغدا تۈگەيدۇ. (ئەمما اللە نىڭ): ﴿ئەگەر سىلەرنىڭ باللىرىڭلار بولمىسا، بۇ چاغدا ئاياللىرىڭلارغا سىلەر قالدۇرغان مىراسنىڭ

---

[1] سۈرە بەقەرە 134 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] بۇ ئىش ئوسمان قۇرئاننى كۆپەيتىپ باشقا شەھەرلەرگە تارقاتقان ۋاقىتتا بولغان.
[3] سۈرە بەقەرە 234 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] سۈرە بەقەرە 234 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

تۆتتىن بىرى تېگىدۇ، ئەگەر سىلەرنىڭ باللىرىڭلار بولسا، بۇ چاغدا ئاياللىرىڭلارغا سىلەر قالدۇرغان مىراستىن سەككىزدىن بىرى تېگىدۇ﴾[1] دېگەن ئايىتى ئايال كىشىنىڭ مىراسىنى بايان قىلىپ بەردى.

ئىمام بۇخارى، مۇجاھىدنىڭ الله تائالانىڭ: ﴿**سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردا ئۆزى ۋاپات بولۇپ ئايالى قېلىپ قالىدىغانلار ئۇلارنىڭ (يەنى ئاياللىرىنىڭ) بىر يىلغىچە يېمەك ـ ئىچمەك، كىيىم ـ كېچەك بىلەن تەمىنلىنىشىنى، ئۆيىدىن ھەيدەپ چىقىرىلماسلىقىنى ۋەسىيەت قىلسۇن**﴾ دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، ئايەتتە كەلگەن بۇ ئىددەت ئېرى ئۆلۈپ قالغان ئايالنىڭ ئېرىنىڭ ئۆيدىكىلىرىنىڭ يېنىدا تۇتۇشقا ۋاجىب بولغان ئىددىتىدۇر.

شۇنىڭ بىلەن الله تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: ﴿**سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردا ئۆزى ۋاپات بولۇپ ئايالى قېلىپ قالىدىغانلار ئۇلارنىڭ (يەنى ئاياللىرىنىڭ) بىر يىلغىچە يېمەك ـ ئىچمەك، كىيىم ـ كېچەك بىلەن تەمىنلىنىشىنى، ئۆيىدىن ھەيدەپ چىقىرىلماسلىقىنى ۋەسىيەت قىلسۇن. ئەگەر (ئاياللىرى) ئۆزلىرى چىقىپ كەتسە، ئۇلارنىڭ ئۆزلىرى توغرىسىدا قىلغان قائىدىلىك ئىشلىرى ئۈچۈن سىلەرگە (يەنى مېيىتنىڭ ئىگىلىرىگە) ھېچ گۇناھ بولمايدۇ**﴾ يەنى الله ئۇ ئايالغا بىر يىلنىڭ (تۆت ئاي ئون كۈندىن باشقىسىنى ۋاجىب قىلماي) نەپىلە قىلىپ بەردى. ئۇ ئايال ئەگەر خالىسا بىر يىل ئىددەتنى تۇتىدۇ. ياكى خالىسا (ۋاجىب بولغان تۆت ئاي ئون كۈن ئىددەتنى تۇتۇپ بولۇپ قالغىنىنى تۇتماي) ئىددەتتىن چىقىدۇ.

بۇ الله تائالانىڭ: ﴿**ئەگەر (ئاياللىرى) ئۆزلىرى چىقىپ كەتسە، ئۇلارنىڭ ئۆزلىرى توغرىسىدا قىلغان قائىدىلىك ئىشلىرى ئۈچۈن سىلەرگە (يەنى مېيىتنىڭ ئىگىلىرىگە) ھېچ گۇناھ بولمايدۇ**﴾ دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسىدۇر.

ئەتا، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بۇ ئايەت ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ ئۆيدىكىلىرىنىڭ يېنىدا ئىددەت تۇتۇشىنى ئەمەلدىن قالدۇردى. ئاندىن ئۇ قەيەردە خالىسا شۇ يەردە ئىددەت تۇتسا بولىدۇ. بۇ الله تائالانىڭ: ﴿**ئەگەر (ئاياللىرى) ئۆزلىرى چىقىپ كەتسە، ئۇلارنىڭ ئۆزلىرى توغرىسىدا قىلغان قائىدىلىك ئىشلىرى ئۈچۈن سىلەرگە (يەنى مېيىتنىڭ ئىگىلىرىگە) ھېچ گۇناھ بولمايدۇ**﴾ دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسىدۇر.

ئەتا، الله تائالانىڭ: ﴿**قىلغان قائىدىلىك ئىشلىرى ئۈچۈن سىلەرگە (يەنى مېيىتنىڭ ئىگىلىرىگە) ھېچ گۇناھ بولمايدۇ**﴾ دېگەن ئايىتىگە ئاساسلىنىپ، ئەگەر ئۇ خالىسا، ئۆزىنىڭ ئاتا ـ ئانىسىنىڭ يېنىدا ئىددىتىنى تۇتۇۋېتىپ، خالىسا (قالغان نەپلە) ئىددەتتىن چىقىپ كەتسىمۇ بولىدۇ. ئەتا مۇنداق دەيدۇ: ئاندىن مىراس ئايىتى چۈشۈپ (ئىددەت تۇتقان ئايال ئۈچۈن ئۆي تۇتۇپ بېرىدىغان ھۆكۈمنى) ئەمەلدىن قالدۇردى. ئۇ ئۆزى خالىغان يەردە ئىددىتىنى تۇتىدۇ. (لېكىن) ئۇنىڭغا ئۆي تۇتۇپ بېرىش شەرت ئەمەس.

ئەتا ۋە باشقىلار: مىراس ئايىتىنىڭ ھۆكۈمى بۇ ئايەتنىڭ كېيىنكى بىلەن ئەمەلدىن قالدۇرۇلدى، دېگەن ئايەتتىن، ئۇلار تۆت ئاي ئون كۈندىن ئارتۇق تۇتىدىغان ئىددەتنى ئەرنىڭ ئۆيىدە تۇتۇشى ئەمەلدىن قالدۇرۇلدى، دېگەن مەقسەتتە قىلغان بولسا بۇ توغرا بولىدۇ. ئەگەر ئۇلار ئۇ ئايال تۆت ئاي ئون كۈن ئىددەت تۇتقاندىمۇ ئۇنىڭ ئۆلۈپ قالغان ئېرىنىڭ مال ـ مۈلكىدىن ئۇنىڭغا ئۆي تەييارلاپ بېرىش ئەمەلدىن قالدۇرۇلدى، دېگەننى مەقسەت قىلغان بولسا بۇ مەسىلىدە ئالىملارنىڭ ئىختىلاپى

[1] سۈرە نىسا 12- ئايەتنىڭ بىر قىسمى .

باردۇر (ئۇلارنىڭ ئۇ ئايال تۆت ئاي ئون كۈن ئىددەت تۇتقان چاغدىمۇ ئىددەت تۇتىدىغان ئۆي ئەرنىڭ ھېسابىغا بولمايدۇ، دېگەن سۆزىگە قوشۇلماي ئۇنىڭغا ئەرنىڭ ئۆيىدە ئۆي تۇتۇپ بېرىش ۋاجىب دېگەن ئالىملار ئۆزلىرىنىڭ دېگەن سۆزىنى كۈچلەندۈرۈشى ئۈچۈن) ئىمام مالىك، زەينەب بىنتى كەئبە ئىبنى ئۇجرىدىن رىۋايەت قىلغان ھەدىسنى پاكىت قىلدى.

(زەينەب مۇنداق دېدى) ئەبۇسەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ سىڭلىسى مالىك ئىبنى سانانىنىڭ قىزى فەرىئە ئېرىنىڭ قېچىپ كەتكەن قۇللىرىنى ئىزدەپ (ئۆيىدىن) چىقىپ، ئۇ قۇللارنى قەدۇم دېگەن يەرنىڭ بىر تەرىپىدە تېپىۋالغاندا، ئۇ قۇللار ئۇنىڭ ئېرىنى ئۆلتۈرۈۋەتكەنلىكى، (ئاندىن) ئۆزىنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ، ئۇنىڭدىن خۇدرى قەبىلىسىدىكى ئاتا ـ ئانىسىنىڭ قېشىغا قايتىپ كېتىشىنى سورىغانلىقىنى زەينەبكە سۆزلەپ بېرىپ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن خۇدرى قەبىلىسىدىكى ئاتا ـ ئانامنىڭ قېشىغا قايتىپ كېتىشنى سورىدىم. (چۈنكى) ئېرىم مېنى ئۆزىنىڭ ئىگىدارچىلىقىدا بولمىغان بىر ئۆيدە ھېچقانداق خىراجەتسىز قويۇپ كەتكەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەلىۋىمگە قوشۇلدى. ئاندىن مەن قايتىپ چىقىپ ئۆيۈمدە تۇراتتىم. مېنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چاقىرتتى. مەن ئۇنىڭ قېشىغا كىردىم ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «نېمە دېدىڭىز» دېدى. مەن ئېرىم توغرۇلۇق سۆزلەپ بەرگەن گەپنى قايتا سۆزلەپ بەردىم. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىز ئۆيىڭىزدە (يەنى ئېرىڭىزنىڭ ئۆيىدە) كىتاب ۋاقتىغا يەتكۈچە (يەنى سىز ئىددىتىڭىزدىن چىققۇچىلىك) تۇرۇڭ» دېدى. مەن شۇنىڭ بىلەن ئۆيدە تۆت ئاي ئون كۈن ئىددەت تۇتتۇم».

ئوسمان ئىبنى ئاففاننىڭ (دەۋرىدە) ئوسمان شۇ ئىشنى سورىغىلى ماڭا (ئادەم) ئەۋەتىپتۇ، مەن ئۇنىڭغا: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنى ئېرىمنىڭ ئۆيىدە ئىددەت تۇتۇشقا بۇيرۇغانلىقىنى دەپ بەردىم. ئوسمان شۇ بويىچە باشقىلارغا ھۆكۈم قىلدى[1] دېدى.

## تالاق قىلىنغان ئايال ئۈچۈن تويلۇقتىن سىرت بىر نەرسە بېرىشنىڭ ۋاجىب ئىكەنلىكى توغرىسىدا

﴿**تالاق قىلىنغان ئاياللارغا قائىدە بويىچە نەپىقە بېرىش لازىم. (بۇ) تەقۋادارلارنىڭ ئۆتەشكە تېگىشلىك مەجبۇرىيىتىدۇر**﴾ ئابدۇراھمان ئىبنى زەيد ئىبنى ئەسلەم اللە نىڭ: ﴿(بۇ) ياخشى ئادەملەرنىڭ ئۆتەشكە تېگىشلىك مەجبۇرىيىتىدۇر﴾[2] دېگەن ئايىتى چۈشكەندە بىر كىشى ئەگەر خالىسام ياخشىلىق قىلىمەن، خالىمىسام ياخشىلىق قىلمايمەن دېدى. ئاندىن اللە: ﴿**تالاق قىلىنغان ئاياللارغا قائىدە بويىچە نەپىقە بېرىش لازىم. (بۇ) تەقۋادارلارنىڭ ئۆتەشكە تېگىشلىك مەجبۇرىيىتىدۇر**﴾ دېگەن ئايىتىنى نازىل قىلدى دېدى. بۇ ئايەتنى ئالىملارنىڭ ئىچىدىن تالاق قىلىنغان ئاياللارنىڭ تويلۇقى مەيلى مۇئەييەن مىقداردا بېكىتىلمىگەن بولسۇن ياكى بېكىتىلگەن بولسۇن ياكى جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمەي تۇرۇپ تالاق قىلىنغىنى ياكى جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈپ بولۇپ

---

[1] يەنى بۇ ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېرى ئۆلۈپ كەتكەن ئاياللارنى ئىددەتنى ئېرىنىڭ ئۆيىدە تۇتۇشقا بۇيرۇدى. بۇنىڭدىن ئۇنىڭغا ئېرىنىڭ ھېسابىغا بىر ئۆي تەييارلاپ بېرىشنىڭ لازىملىقى بىلىنىدۇ.
[2] سۈرە بەقەرە 230 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى .

تالاق قىلىنغىنى بولسۇن، تالاق قىلىنغان ھەممە ئاياللارغا بىر نەرسە بېرىش ۋاجىب، دېگەن ئالىملار ئۆزلىرىنىڭ كۆز قاراشلىرىغا دەلىل قىلىپ كەلتۈردى.

بۇ سۆزگە سەلەپ ئالىملاردىنمۇ سەئىد ئىبنى جۇبەير ۋە ئۇنىڭدىن باشقىلارمۇ قوشۇلدى. ئىبنى جەرىر بۇ سۆزنى توغرا دەپ قارىدى. (ئەمما يۇقىرىدا سۆزلىنىپ ئۆتكەن) الله نىڭ: ﴿ئەگەر سىلەر ئاياللىرىڭلارغا يېقىنچىلىق قىلماي ياكى مەھرى تەيىنلەنمەي تۇرۇپ ئۇلارنى تالاق قىلساڭلار (يەنى نىكاھىڭلارغا ئالغان ئايال بىلەن بىر يەردە بولمىغان ياكى مەھرىنى مۇئەييەنلەشتۈرمىگەن شارائىتتا) ئۇنى قويۇۋەتسەڭلار، سىلەرگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ، لېكىن ئۇنىڭغا مۇتئە (يەنى بەلگىلىك مىقداردا پۇل - مال) بېرىشىڭلار كېرەك، ئۇلارغا نەرسە بېرىڭلار، باي ئۆز ھالىغا يارىشا، كەمبەغەلمۇ ئۆزھالىغا يارىشا قائىدە بويىچە بەرسۇن، (بۇ) ياخشى ئادەملەرنىڭ ئۆتەشكە تېگىشلىك مەجبۇرىيىتىدۇر﴾[1] دېگەن ئايىتى ھازىر يۇقىرىدا سۆزلەنگەن (ھەممە ھۆكۈمى تالاق قىلىنغان ھەممە ئايالغا بىر نەرسە بېرىشنى ۋاجىب قىلغان ئايەت ئۆز ئىچىگە ئالغان، بەزى جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمەي ۋە ئۇنىڭ تويلۇقىنى مۇئەييەن مىقداردا بېكىتمەي تۇرۇپ تالاق قىلىنغان ئايالنىڭ) ئايەتنىڭ ھۆكۈمىنى بايان قىلىپ كەلگەن ئايەت ھېسابلىنىدۇ.

﴿سىلەرنىڭ چۈشىنىشىڭلار ئۈچۈن الله (ئۆز ئەھكاملىرىنى كۆرسىتىپ بېرىدىغان) ئايەتلىرىنى سىلەرگە مۇشۇنداق بايان قىلىدۇ﴾ يەنى سىلەرنى بۇيرۇغان ۋە توسقان ئىشلاردىكى ھالال - ھارام، پەرز ۋە بەلگىلىمىلەرنى (بىلىشكە) ئېھتىياجىڭلار چۈشكەندە، ئۇنى چۈشىنىكسىز تاشلاپ قويماي، سىلەرنىڭ چۈشىنىشىڭلار ئۈچۈن ناھايىتى ئوچۇق بايان قىلىپ بەردى.

* * * * * * *

﴿ أَلَمْ تَرَ إِلَى ٱلَّذِينَ خَرَجُوا۟ مِن دِيَـٰرِهِمْ وَهُمْ أُلُوفٌ حَذَرَ ٱلْمَوْتِ فَقَالَ لَهُمُ ٱللَّهُ مُوتُوا۟ ثُمَّ أَحْيَـٰهُمْ ۚ إِنَّ ٱللَّهَ لَذُو فَضْلٍ عَلَى ٱلنَّاسِ وَلَـٰكِنَّ أَكْثَرَ ٱلنَّاسِ لَا يَشْكُرُونَ ﴿٢٤٣﴾ وَقَـٰتِلُوا۟ فِى سَبِيلِ ٱللَّهِ وَٱعْلَمُوٓا۟ أَنَّ ٱللَّهَ سَمِيعٌ عَلِيمٌ ﴿٢٤٤﴾ مَّن ذَا ٱلَّذِى يُقْرِضُ ٱللَّهَ قَرْضًا حَسَنًا فَيُضَـٰعِفَهُۥ لَهُۥٓ أَضْعَافًا كَثِيرَةً ۚ وَٱللَّهُ يَقْبِضُ وَيَبْصُۜطُ وَإِلَيْهِ تُرْجَعُونَ ﴿٢٤٥﴾

***ئۆزلىرى مىڭلارچە تۇرۇقلۇق، ئۆلۈمدىن قورقۇپ، يۇرتلىرىدىن قېچىپ چىققان كىشىلەردىن خەۋىرىڭ يوقمۇ؟ الله ئۇلارنى «ئۆلۈڭلار» دېدى (ئۇلار ئۆلدى). ئاندىن كېيىن الله ئۇلارنى تىرىلدۈردى، الله ئىنسانلارغا ھەقىقەتەن مەرھەمەتلىكتۇر ۋە لېكىن ئىنسانلارنىڭ كۆپچىلىكى (الله نىڭ نېمىتىگە) شۈكۈر قىلمايدۇ[243]. الله نىڭ يولىدا جىھاد قىلىڭلار، بىلىڭلاركى، الله ھەقىقەتەن (سۆزۈڭلارنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (نىيىتىڭلارنى، ئەھۋالىڭلارنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر[244]. كىمكى الله غا قەرزى ھەسەنە بېرىدىكەن (يەنى الله نىڭ يولىدا پۇل - مېلىنى خۇشاللىق بىلەن سەرپ قىلىدىكەن)، الله ئۇنىڭغا نەچچە ھەسسە (يەنى ئون ھەسسىدىن يەتتە يۈز ھەسسىگىچە) كۆپ قايتۇرىدۇ. الله (سىناش ئۈچۈن،***

(1) سۈرە بەقەرە 236 - ئايەت.

***بەزى كىشىلەرنىڭ رىزقىنى) تار قىلىدۇ، (بەزى كىشىلەرنىڭ رىزقىنى) كەڭ قىلىدۇ، (قىيامەت كۈنى) اللە نىڭ دەرگاھىغا قايتۇرۇلىسىلەر***﴿245﴾.

## ئۆلۈكلەرنىڭ قىسسىسى توغرىسىدا

ئىبنى ئەبۇھاتەم ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۇلار داۋەرداندەپ ئاتىلىدىغان كەنتلىك كىشىلەر ئىدى. ئەلى ئىبنى ئاسىم: ئۇلار ۋاسىت دېگەن يەردىن بىر پەرسەخ[1] يىراقلىقتىكى داۋەردان كەنتلىك كىشىلەر ئىدى، دېدى.

﴿**ئۆزلىرى مىڭلارچە تۇرۇقلۇق، ئۆلۈمدىن قورقۇپ، يۇرتلىرىدىن قېچىپ چىققان كىشىلەردىن خەۋىرىڭ يوقمۇ؟**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ۋەكىئ ئىبنى جارراھ، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۇلار **4000** كىشى بولۇپ، تائۇن كېسىلىدىن قېچىپ: بىز ئۆلۈم يوق بىر زېمىنغا كېتىمىز، دەپ چىققان كىشىلەردۇر. ئۇلار مەلۇم بىر يەرگە كەلگەندە: ﴿**اللە ئۇلارنى «ئۆلۈڭلار» دېدى)**﴾ ئاندىن ئۇلار ئۆلدى. ئاندىن ئۇلارنىڭ قېشىدىن بىر پەيغەمبەر ئۆتۈپ، پەرۋەردىگارىغا ئۇلارنى تىرىلدۈرۈپ بېرىشى ئۈچۈن دۇئا قىلىۋېدى. اللە ئۇلارنى تىرىلدۈرۈپ بەردى. بۇ اللە تائالانىڭ ﴿**ئۆزلىرى مىڭلارچە تۇرۇقلۇق، ئۆلۈمدىن قورقۇپ، يۇرتلىرىدىن قېچىپ چىققان كىشىلەردىن خەۋىرىڭ يوقمۇ؟**﴾ دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسىدۇر.

سەلەپ ئالىملىرىنىڭ كۆپىنچىسى دەپ مۇنداق قارىدى: ئۇ كىشىلەر ئىسرائىل ئەۋلادى دەۋرىدىكى شەھەرلىك كىشىلەر ئىدى. ئۇلار يۇرتىنىڭ (ھاۋاسى) بىلەن كېلىشەلمىدى، ئۇلارغا قاتتىق ۋابا كېسىلى تەگدى. ئاندىن ئۇلار ئۆلۈمدىن قېچىپ ناھايىتى كەڭ بىر جىلغىغا چۈشتى. شۇنىڭ بىلەن جىلغا ئۇ بېشىدىن بۇ بېشىغىچە ئادەملەرگە تولۇپ كەتتى. ئاندىن اللە ئۇلارغا جىلغىنىڭ يۇقىرى تەرىپىدىن بىر پەرىشتە، تۆۋەن تەرىپىدىن بىر پەرىشتە ئەۋەتتى. ئاندىن ئۇ ئىككى پەرىشتە بىر ئاۋاز چىقىرىۋېدى، ئۇلارنىڭ ھەممىسى بىر ئادەم ئۆلگەندەكلا ئۆلۈپ كەتتى.

ئاندىن ئۇلار ماللارنى سولايدىغان ئېغىللارغا جۇغلاندى. ئۇلارنىڭ ئۈستىگە تاملار ۋە قەبرىلەر قوپۇرۇلدى. ئۇلار چىرىپ تىتىلىپ كەتتى. بىر زامان ئۆتكەندىن كېيىن ئىسرائىل ئەۋلادىنىڭ پەيغەمبەرلىرىدىن ھەزقىل دېگەن پەيغەمبەر ئۇلارنىڭ قېشىدىن ئۆتۈپ، اللە تائالادىن ئۇلارنى كۆز ئالدىدا تىرىلدۈرۈپ بېرىشنى سورىدى. اللە ئۇنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىپ ئۇنى: ئى چىرىپ كەتكەن سۆڭەكلەر! اللە سىلەرنى بىر يەرگە يىغىلىشقا بۇيرۇيدۇ، دېيىشكە ئەمرى قىلدى. ئاندىن ھەر بىر بەندىنىڭ سۆڭىكى ئۆزىنىڭ پارچىلىرى بىلەن جەملەندى. ئاندىن ئۇنى: ئى سۆڭەكلەر! اللە سىلەرنىڭ گۆش، پەي ۋە تېرىلىرىڭلارنى قوندۇرۇشقا بۇيرۇيدۇ، دەپ چاقىرىشقا ئەمر قىلدى. بۇ ئىشلارنىڭ ھەممىسى ئۇ پەيغەمبەرنىڭ كۆز ئالدىدا ھازىر بولدى. ئاندىن: ئى جانلار! اللە سىلەرنى ھەر بىر جان ئۆزىنىڭ بۇرۇنقى ياشاپ كەلگەن بەدىنىگە قايتىشنى بۇيرۇيدۇ، دەپ چاقىرىشقا بۇيرۇدى. ئاندىن ئۇلار (ئەتراپقا) قارىغان پېتى تىرىلىپ قوپتى. شەكسىز اللە ئۇلارنى ئۇزۇن ئۇيقىسىدىن كېيىن تىرىلدۈردى. ئۇلار: بىز سېنى ھەممە كەمچىلىكتىن پاك دەپ بىلىمىز، سەندىن باشقا ئىبادەتكە لايىق بىر زات يوقتۇر، دېدى. ئۇلارنىڭ تىرىلىشى قىيامەت كۈنى بەندىلەرنىڭ جىسمى بىلەن تىرىلىدىغانلىقىغا ئوچۇق پاكىتتۇر.

---

[1] بىر پەرسەخ تەخمىنەن 4827 مېتىرغا تەڭ.

**﴿الله ئىنسانلارغا ھەقىقەتەن مەرھەمەتلىكتۇر﴾** يەنى ئۇلارغا چوڭ ئالامەتلەرنى ۋە كەسكىن پاكىتلارنى كۆرسىتىمىز. **﴿ۋە لېكىن ئىنسانلارنىڭ كۆپچىلىكى (الله نىڭ نېمىتىگە) شۈكۈر قىلمايدۇ﴾** يەنى ئۇلار الله نىڭ ئۇلارغا بەرگەن دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ نېمەتلىرى ئۈچۈن شۈكرى قىلمايدۇ.

بۇ قىسسە (الله) تەقدىر قىلىۋەتكەن قىسمەتتىن قېچىپ قۇتۇلغىلى بولمايدىغانلىقىغا، ئاخىرى الله تائالانىڭ دەرگاھىدىن باشقا قايتىدىغان يەرنىڭ يوقلۇقىغا ئوچۇق پاكىتتۇر. چۈنكى، ئۇلار ۋابادىن قېچىپ ھاياتىمىزنى ساقلاپ قالىمىز، دەپ چىققان كىشىلەر ئىدى. ئۇلارغا ئۇلار مەقسەت قىلىپ چىققان ئىشنىڭ ئەكسىچە بولۇپ ئۇلارغا بىرلا ۋاقىتتا ئۆلۈم ناھايىتى تېز يېتىپ كەلدى.

ئىمام ئەھمەد، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن ۋەقەلىكى بۇنىڭغا ئوخشايدىغان ھەدىسىدىن بىرنى رىۋايەت قىلدى. ئىبنى ئابباس مۇنداق دەيدۇ: ئۆمەر شامغا ماڭدى. ئۇ سەرەغ دەيدىغان يەرگە كەلگەندە ئۇنىڭغا (مۇسۇلمان) ئەسكەرلىرىنىڭ باشلىقلىرىدىن ئەبۇئۇبەيدە ئىبنى جەرراھ ۋە ئۇنىڭ ھەمراھلىرى يولۇقۇپ، شامدا ۋابا كېسەللىكىنىڭ تارقالغانلىقىدىن خەۋەر بېرىدۇ. ئۆمەر شامغا كىرىش ياكى كىرمەسلىك توغرىسىدا ئۇلارغا مەسلىھەت سالىدۇ. ئۇلار كىرسەك بولارمۇ ياكى كىرمىسەك بولارمۇ؟ دەپ بىر قارارغا كېلەلمەي تۇرىدۇ. ئابدۇراھمان ئىبنى ئەۋف، بىر ئىش بىلەن بىر يەرگە كەتكەن ئىدى. ئۇ ئۆمەرنىڭ قېشىغا كەلدى. (ئۇ بولغان ئىشتىن خەۋەر تېپىپ) بۇ توغرۇلۇق مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «ئەگەر ۋابا بىر يەردە بولسا، سىلەر ئۇ يەردە بولساڭلار سىلەر ئۇنىڭدىن قېچىپ چىقىپ كەتمەڭلار، ئەگەر بىر يەردە بارلىقىنى ئاڭلىساڭلار ئۇ يەرگە كىرمەڭلەر» دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم دېدى. ئاندىن ئۆمەر الله تائالاغا ھەمدۇسانا ئېيتىپ (ئارقىسىغا) قايتىپ كەتتى.

## جىھاد قىلىشتىن قېچىش ئەجەلنى يېقىنلاشتۇرالمايدىغانلىقى ياكى يىراقلاشتۇرالمايدىغانلىقى توغرىسىدا

**﴿الله نىڭ يولىدا جىھاد قىلىڭلار، بىلىڭلاركى، الله ھەقىقەتەن (سۆزۈڭلارنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (نىيىتىڭلارنى، ئەھۋالىڭلارنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر﴾** يەنى خۇددى (الله ئەسلىدە) پۈتۈۋەتكەن ئىشتىن قېچىپ ئۇنىڭدىن قۇتۇلىدىغانغا ئوخشاش جىھادتىن قېچىش ۋە ئۇنىڭغا قاتناشماسلىق (بىر كىشىنىڭ) ئۆلىدىغان ۋاقتىنى يېقىنلاشتۇرالمايدۇ ھەم يىراقلاشتۇرالمايدۇ. بەلكى (ئۇنىڭ ئەسلىدە) پۈتۈلۈپ كەتكەن ئەجىلى ۋە يەيدىغان رىزقىدىن ھېچ نەرسە كېمىيىپ كەتمەيدۇ ۋە زىيادە بولۇپ قالمايدۇ.

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿(بۇ يەنە الله نىڭ) ئۇرۇشقا چىقىشنى خالىمىغان (مۇناپىقلارنى ئايرىشى ئۈچۈندۇركى، ئۇلار ئۆيلىرىدە) ئولتۇرۇپ قېرىنداشلىرىغا: «ئەگەر ئۇلار (يەنى مۆمىنلەر) بىزگە بويسۇنغان بولسا (يەنى نەسىھىتىمىزنى ئاڭلاپ ئۇرۇشتىن قايتقان بولسا)، ئۆلتۈرۈلمەيتتى» دېدى. (ئى مۇھەممەد! بۇ مۇناپىقلارغا) ئېيتقىنكى، «(ئەگەر ئۇرۇشقا چىقماسلىق ئۆلۈمدىن قۇتۇلدۇرىدىغان بولسا) ئۆلۈمنى ئۆزەڭلاردىن دەپئى قىلىپ بېقىڭلار، ئەگەر (دەۋايىڭلاردا) راستچىل بولساڭلار»﴾[1] ﴿ئۇلار (ئۆلۈمدىن قورقۇپ): «پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە نېمە ئۈچۈن جىھادنى پەرز قىلدىڭ؟ نېمە ئۈچۈن بىزنى ئۇزاققا قالماي كېلىدىغان ئەجەلگىچە تەخىر قىلمىدىڭ؟ (يەنى

---

[1] سۈرە ئال ئىمران 168 - ئايەت.

ئەجەلىمىز يەتكۈچە تەخىر قىلساڭ، ئۇرۇشتا ئۆلتۈرۈلمىسەك بولماسمىدى؟)» دېدى. (ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «دۇنيانىڭ مەنپەئەتى ئازدۇر (يەنى دۇنيانىڭ نېمىتى پانىيدۇر)، (اﷲ دىن) قورققان (ۋە ئۇنىڭ ئەمرىنى تۇتقانلار) ئۈچۈن ئاخىرەت ياخشىدۇر، سىلەرگە قىلچىلىك زۇلۇم قىلىنمايدۇ (يەنى قىلغان ئەمەللىرىڭلارنىڭ ساۋابى كېمەيتىلمەيدۇ)». قەيەردە بولماڭلار (ئەجەل كەلگەندە) ئۆلۈم سىلەرنى تاپىدۇ، سىلەر مۇستەھكەم قەلئەلەردە بولغان تەقدىردىمۇ﴾[1].

مۇسۇلمان ئەسكەرلىرىنىڭ قوماندانى ۋە ئۇلارنىڭ يول باشلىغۇچى، ئىسلامنىڭ قوغدىغۇچىسى، اﷲ تائالانىڭ دۈشمەنلىرىگە يالىڭاچلانغان قىلىچى دەپ نام ئالغان خالىد ئىبنى ۋەلىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋاپات تېپىش ئالدىدا: «مەن پالانى پۇكۇنى يەردە (ئۇرۇشقا) قاتناشتىم. مېنىڭ بەدىنىمدە ئوقيا تەگمىگەن، (پىچاق ياكى نەيزە) سانجىلمىغان ۋە (قىلىچ) ئۇرۇلمىغان بىرەر ئەزا يوق. ئەمدى مەن ئېشەك ئۆلگەندەك يۇمشاق كۆرپە ئۈستىدە ئۆلۈپ كېتىدىغان بولدۇم. قورقۇنچاقلارنىڭ كۆزلىرى ئۇيقىغا بارمىدى» دەيدۇ. ئۇنىڭ بۇ سۆزى ئۇ ئۆزىنىڭ كاپىرلار بىلەن بولغان ئۇرۇشتا شېھىت بولماي كۆرپە ئۈستىدە ئۆلۈپ كېتەلىگىنىگە قاراپ قاتتىق ئازابلىنىپ، ھەسرەت چەككەنلىكىدىندۇر.

## خۇشاللىق بىلەن اﷲ نىڭ يولىدا مال ـ مۈلكىنى سەرپ قىلىش ۋە ئۇنىڭ ساۋابى توغرىسىدا

﴿كىمكى اﷲ غا قەرزي ھەسەنە بېرىدىكەن (يەنى اﷲ نىڭ يولىدا پۇل ـ مېلىنى خۇشاللىق بىلەن سەرپ قىلىدىكەن)، اﷲ ئۇنىڭغا نەچچە ھەسسە (يەنى ئون ھەسسىدىن يەتتە يۈز ھەسسىگىچە) كۆپ قايتۇرىدۇ﴾ يەنى اﷲ بەندىلىرىنى ئۆزىنىڭ يولىدا مال ـ مۈلكىنى سەرپ قىلىشقا رىغبەتلەندۈرىدۇ. بۇ ھەقتە كېچىنىڭ ئۈچتىن بىرى قالغاندا اﷲ تائالانىڭ بىرىنچى ئاسمانغا چۈشىدىغانلىقىنى بايان قىلىپ كەلگەن ھەدىستە اﷲ تائالانىڭ: «مال ـ مۈلكىنىڭ ھەممىسىنى بېرىۋەتمەي ۋە بېخىللىق قىلىش بىلەن ئۆزىگە زۇلۇم قىلماستىن خۇشاللىق بىلەن كىم قەرز بېرىدۇ» دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ. اﷲ بۇ ئايەتنى قۇرئان كەرىمدە بىر نەچچە يەردە تەكرارلاپ كەلدى.

﴿اﷲ ئۇنىڭغا نەچچە ھەسسە (يەنى ئون ھەسسىدىن يەتتە يۈز ھەسسىگىچە) كۆپ قايتۇرىدۇ﴾ اﷲ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿اﷲ نىڭ يولىدا پۇل ـ مېلىنى سەرپ قىلغانلارنىڭ (سەرپ قىلغان نەرسىسى يەرگە تېرىلىپ) يەتتە باشاق چىقارغان، ھەر باشىقىدا 100 دان تۇتقان بىر دانغا ئوخشايدۇ[2]. اﷲ خالىغان بەندىسىگە ھەسسىلەپ ساۋاب بېرىدۇ. اﷲ نىڭ مەرھەمىتى (چەكلىك ئەمەس) كەڭدۇر (اﷲ مال سەرپ قىلغۇچىنىڭ نىيىتىنى بىلگۈچىدۇر)﴾[3].

﴿اﷲ (سىناش ئۈچۈن، بەزى كىشىلەرنىڭ رىزقىنى) تار قىلىدۇ، (بەزى كىشىلەرنىڭ رىزقىنى) كەڭ قىلىدۇ﴾ يەنى، سىلەر (اﷲ نىڭ يولىدا) مال ـ مۈلكىڭلارنى سەرپ قىلىڭلار، (سىلەر ماللىرىڭلارنىڭ ئازلاپ كېتىشىدىن) قورقماڭلار، اﷲ رىزقى بەرگۈچى زاتتۇر. ئۇ بەندىلىرىدىن خالىغان كىشىنىڭ رىزقىنى تار قىلىدۇ. (خالىغان كىشىنىڭ رىزقىنى كەڭ قىلىدۇ. بۇنداق بولۇشىدا اﷲ نىڭ بىر كاتتا ھېكمىتى بار. ﴿(قىيامەت كۈنى) اﷲ نىڭ دەرگاھىغا قايتۇرۇلىسىلەر﴾.

* * * * * * *

[1] سۈرە نىسا 77 ــ 78 ـ ئايەتلەر.
[2] بۇ اﷲ ئۈچۈن سەرپ قىلىنغان پۇل ـ مالنىڭ ساۋابىنىڭ ھەسسىلەپ كۆپ بولىدىغانلىقىغا مىسال.
[3] سۈرە بەقەرە 261 ـ ئايەت.

أَلَمْ تَرَ إِلَى ٱلْمَلَإِ مِنۢ بَنِىٓ إِسْرَٰٓءِيلَ مِنۢ بَعْدِ مُوسَىٰٓ إِذْ قَالُوا۟ لِنَبِىٍّ لَّهُمُ ٱبْعَثْ لَنَا مَلِكًا نُّقَٰتِلْ فِى سَبِيلِ ٱللَّهِ ۖ قَالَ هَلْ عَسَيْتُمْ إِن كُتِبَ عَلَيْكُمُ ٱلْقِتَالُ أَلَّا تُقَٰتِلُوا۟ ۖ قَالُوا۟ وَمَا لَنَآ أَلَّا نُقَٰتِلَ فِى سَبِيلِ ٱللَّهِ وَقَدْ أُخْرِجْنَا مِن دِيَٰرِنَا وَأَبْنَآئِنَا ۖ فَلَمَّا كُتِبَ عَلَيْهِمُ ٱلْقِتَالُ تَوَلَّوْا۟ إِلَّا قَلِيلًا مِّنْهُمْ ۗ وَٱللَّهُ عَلِيمٌۢ بِٱلظَّٰلِمِينَ ﴿٢٤٦﴾

*ساڭا مۇسا (ۋاپاتى) دىن كېيىن ئىسرائىل ئەۋلادىدىن بولغان بىر جامائەنىڭ خەۋىرى يەتمىدىمۇ؟ ئۇلار ئۆز ۋاقتىدا ئۆزلىرىنىڭ پەيغەمبىرىگە: «بىزگە پادىشاھ تىكلەپ بەرگىن، (ئۇنىڭ بىلەن دۈشمەنلەرگە قارشى) اللّٰه نىڭ يولىدا جىھاد قىلايلى» دېيىشتى. پەيغەمبەر: «سىلەرگە جىھاد پەرز قىلىنسا جىھاد قىلماي قالارسىلەرمۇ؟» دېدى. ئۇلار: «يۇرتلىرىمىزدىن ھەيدەپ چىقىرىلغان ۋە ئوغۇللىرىمىزدىن جۇدا قىلىنغان تۇرساق قانداقمۇ اللّٰه نىڭ يولىدا جىھاد قىلمايلى؟» دېدى. ئۇلارغا جىھاد پەرز قىلىنغان چاغدا، ئازغىنىسىدىن باشقا ھەممىسى جىھادتىن باش تارتتى. اللّٰه زالىملارنى ئوبدان بىلگۈچىدۇر*﴿246﴾.

## يەھۇدىيلارنىڭ پادىشاھلىقنى ۋە ئۇرۇش قىلىشنى تەلەپ قىلغانلىقى توغرىسىدا

ۋەھب ئىبنى مۇنەببەھ ۋە باشقىلار مۇنداق دەيدۇ: ئىسرائىل ئەۋلادلىرى مۇسا ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن بىر زامانغىچە توغرا يولدا ماڭغان ئىدى. ئاندىن ئۇلار بەزى يامان ئىشلارنى قىلدى. بەزىلىرى بۇتقا چوقۇندى، ئۇلار بۇ ئىشلارنى قىلغۇچە ئۇلارغا ياخشىلىققا بۇيرۇيدىغان، يامانلىقتىن توسىدىغان ۋە ئۇلارنى تەۋراتنىڭ يولىغا باشلايدىغان پەيغەمبەرلەر كېلىپ تۇراتتى. ئاندىن ئۇلار شۇ يامان ئىشلارنى قىلغاندىن كېيىن، اللّٰه تائالا ئۇلارغا ئۇلارنىڭ دۈشمەنلىرىنى ھۆكۈمران قىلىپ قويدى. ئۇلار يەھۇدىيلاردىن نۇرغۇنلىغان كىشىلەرنى ئۆلتۈرۈپ ۋە نۇرغۇن كىشىلەرنى ئەسىرگە ئالدى. ئۇلارنىڭ بىر نەچچە شەھەرلىرىنى تارتىۋالدى. ئۇلارنى (يەھۇدىيلارنىڭ دۈشمەنلىرىنى يەھۇدىيلاردىن) بىر كىشىمۇ يېڭەلمىدى.

ئۇنداق بولۇشى يەھۇدىيلارنىڭ قېشىدا تەۋرات ۋە مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىسىدىن تارتىپ كېيىنكىلەرگە مىراس قىلىنىپ كەلگەن بىر ساندۇق بار ئىدى. ئۇلار ئازغۇنلۇققا چۆكۈپ كەتتى. ئاندىن (دۈشمەننىڭ) بىر پادىشاھى بىر ئۇرۇشتا ئۇ ساندۇقنى ۋە تەۋراتنى ئۇلارنىڭ قوللىرىدىن تارتىۋالدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدىن پەقەت تەۋراتنى يادقا بىلىدىغان ئازغىنا كىشىلەرلا قالدى. ئۇلارنىڭ نەسلىدىن پەيغەمبەرلىك توختاپ قالدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدە پەيغەمبەر چىقىدىغان لاۋى نەسلىدىن ئۆلتۈرۈلگەن ئېرىدىن قورساق كۆتۈرگەن بىرلا ئايال قالدى. ئاندىن يەھۇدىيلار: اللّٰه ئۇ ئايالغا ئۆزلىرىگە پەيغەمبەر بولىدىغان بالىدىن بىرنى بېرىپ قالارمىكىن، دېگەن ئۈمىد بىلەن ئۇ ئايالنى بىر ئۆيدە ساقلىدى. ئۇ ئايال، اللّٰه تائالانىڭ ئۆزىگە بىر ئوغۇل بېرىشىنى تىلەپ دۇئا قىلدى. اللّٰه ئۇنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىپ ئۇنىڭغا بىر ئوغۇل بەردى. ئاندىن ئۇ ئايال ئۇنىڭغا شەمۋىيل دەپ ئىسىم قويدى. بۇ ئىسىمنىڭ مەنىسى اللّٰه مېنىڭ دۇئايىمنى ئىجابەت قىلدى دېگەنلىك بولىدۇ. بەزىلەر ئۇنى شەمئۇن دەپمۇ ئاتىدى. ئۇ ئوغۇل ئۇلارنىڭ ئىچىدە ئۆسۈپ يېتىلىپ چوڭ بولدى. ئاندىن ئۇ پەيغەمبەر بولىدىغان ياشقا

يەتكەندە، الله ئۇنىڭغا ۋەھيي قىلىپ ۋە ئۇنى (الله تائالانى) بىر دەپ بىلىش ئەقىدىسىگە (كىشىلەرنى) چاقىرىشقا بۇيرۇدى. ئۇ ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنى (شۇ ئەقىدىگە) چاقىردى. يەھۇدىيلار ئۇنىڭدىن ئۆزلىرىنىڭ دۈشمەنلىرى بىلەن ئۇرۇش قىلىدىغان بىر پادشاھنى تۇرغۇزۇپ بېرىشنى تەلەپ قىلدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدە ھەم پادىشاھمۇ يوقالغان ئىدى. ئۇ پەيغەمبەر يەھۇدىيلارغا: الله سىلەرگە بىر پادشاھنى تۇرغۇزۇپ بەرسە ئۇنىڭ بىلەن (دۈشمەنگە قارشى) ئۇرۇش قىلماي قالارسىلەرمىكىن دېدى. (ئۇلار مۇنداق دېدى) ﴿**ئۇلار: «يۇرتلىرىمىزدىن ھەيدەپ چىقىرىلغان ۋە ئوغۇللىرىمىزدىن جۇدا قىلىنغان تۇرساق قانداقمۇ الله نىڭ يولىدا جىھاد قىلمايلى؟» دېدى**﴾ يەنى بىزدىن بىزنىڭ شەھەرلىرىمىزنى تارتىۋالدى ۋە بالا ـ چاقىلىرىمىزنى ئولجىغا ئالدى. دېدى.

﴿**ئۇلارغا جىھاد پەرز قىلىنغان چاغدا، ئازغىنىسىدىن باشقا ھەممىسى جىھادتىن باش تارتتى. الله زالىملارنى ئوبدان بىلگۈچىدۇر**﴾ يەنى ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ۋەدىسىگە ۋاپا قىلمىدى. ئەكسىچە، ئۇلارنىڭ كۆپىنچىسى جىھاد قىلىشتىن باش تارتتى، الله ئۇلارنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر.

مۇجاھىد يەھۇدىيلار ئۆزلىرىگە بىر پادىشاھ تىكلەپ بېرىش ۋە ئۆزلىرىنىڭ شۇ پادىشاھنىڭ باشچىلىقىدا جىھاد قىلىش ئۈچۈن الله تائالاغا دۇئا قىلىشنى تەلەپ قىلغان پەيغەمبەر، شەمئۇيىل ئەلەيھىسسالامدۇر، دېدى.

* * * * * * *

وَقَالَ لَهُمْ نَبِيُّهُمْ إِنَّ ٱللَّهَ قَدْ بَعَثَ لَكُمْ طَالُوتَ مَلِكًا ۚ قَالُوٓا۟ أَنَّىٰ يَكُونُ لَهُ ٱلْمُلْكُ عَلَيْنَا وَنَحْنُ أَحَقُّ بِٱلْمُلْكِ مِنْهُ وَلَمْ يُؤْتَ سَعَةً مِّنَ ٱلْمَالِ ۚ قَالَ إِنَّ ٱللَّهَ ٱصْطَفَىٰهُ عَلَيْكُمْ وَزَادَهُۥ بَسْطَةً فِى ٱلْعِلْمِ وَٱلْجِسْمِ ۖ وَٱللَّهُ يُؤْتِى مُلْكَهُۥ مَن يَشَآءُ ۚ وَٱللَّهُ وَٰسِعٌ عَلِيمٌ ﴿٢٤٧﴾

***پەيغەمبىرى ئۇلارغا: «الله ھەقىقەتەن سىلەر گە تالۇتنى پادىشاھ قىلىپ ئەۋەتتى» دېدى. ئۇلار (پەيغەمبىرىگە ئېتىراز بىلدۈرۈپ): «ئۇ قانداقمۇ بىزگە پادىشاھ بولىدۇ. (ئارىمىزدا پادىشاھ ئەۋلاتلىرى بولغانلىقتىن) پادىشاھلىققا بىز ئۇنىڭدىن ھەقلىقمىز، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۇنىڭ مال ـ مۈلكى كۆپ بولمىغان تۇرسا» دېدى. پەيغەمبەر: «الله ھەقىقەتەن سىلەرگە (پادىشاھ قىلىشقا) ئۇنى ئىختىيار قىلدى، ئۇنىڭ ئىلمىنى زىيادە ۋە بەدىنىنى قابىل قىلدى، الله سەلتەنەتىنى خالىغان ئادەمگە بېرىدۇ. الله (نىڭ پەزلى) كەڭدۇر، (ئۇنىڭغا كىمنىڭ لايىق بولىدىغانلىقىنى) ئوبدان بىلىدۇ» دېدى*** ﴿247﴾.

يەنى يەھۇدىيلار يەپغەمبىرىدىن ئۆزلىرىگە بىر پادىشاھ تىكلەپ بېرىشنى تەلەپ قىلغاندا ئۇ (پەيغەمبەر) ئۇلارغا تالۇتنى (پادىشاھ قىلىپ) تىكلەپ بەردى. تالۇت ئۇلارنىڭ ئەسكەرلىرىنىڭ ئىچىدىكى بىر كىشى بولۇپ، ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى پادىشاھ جەمەتىدىن ئەمەس ئىدى. ئەسلى ئۇلارنىڭ ئىچىدە پادىشاھ يەھۇزا جەمەتىدىن بولاتتى. شۇڭا ئۇلار مۇنداق دېدى: ﴿**ئۇلار (پەيغەمبىرىگە ئېتىراز بىلدۈرۈپ): «ئۇ قانداقمۇ بىزگە پادىشاھ بولىدۇ. (ئارىمىزدا پادىشاھ ئەۋلاتلىرى بولغانلىقتىن) پادىشاھلىققا بىز ئۇنىڭدىن ھەقلىقمىز، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۇنىڭ مال ـ مۈلكى كۆپ بولمىغان تۇرسا» دېدى**﴾ يەنى پادىشاھنىڭ مال ـ مۈلكى يوق بىر كەمبەغەل تۇرسا، بەزى ئالىملار ئۇنى (كىشىلەرنىڭ ئۆيلىرىگە سۇ توشۇيدىغان) سۇچى ئىدى، دېدى.

ۋە بەزىلەر: ئۇ (تىبرە ئاشلايدىغان) كىشى ئىدى، دېدى. بۇ ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىنىڭ پەيغەمبىرىگە قارشى چىققانلىقى ۋە ئۇنىڭ سۆزىگە كىرمىگەنلىكىدۇر. ئۇلارنىڭ ئۇنىڭغا بويسۇنۇشى لازىم ئىدى.

شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئۇلارغا جاۋاب بېرىپ مۇنداق دېدى: ﴿«الله ھەقىقەتەن سىلەرگە (پادىشاھ قىلىشقا) ئۇنى ئىختىيار قىلدى﴾ يەنى (الله) تالۇتنى پەيغەمبىرىڭلار ئارقىلىق سىلەرگە تاللىدى. الله ئۇنى سىلەردىن ياخشىراق بىلگۈچىدۇر. مەن پادىشاھنى ئۆز خاھىشىم بويىچە تۇرغۇزمىدىم. بەلكى سىلەر مەندىن بىر پادىشاھنى تەلەپ قىلغانلىقىڭلار ئۈچۈن، الله مېنى ئۇنى پادىشاھ قىلىشقا بۇيرۇدى.

﴿ئۇنىڭ ئىلمىنى زىيادە ۋە بەدىنىنى قابىل قىلدى﴾ يەنى شۇنىڭ بىلەن بىرگە ئۇ سىلەردىن بىلىملىك، قەددى ـ قامەتلىك، ئۇرۇشتا سىلەردىن چىدامىلىق ۋە ئۇرۇش تاكتىكىسىنى سىلەردىن ياخشىراق بىلىدۇ. بۇ ئايەتتىن پادىشاھ بولماقچى بولغان كىشىنىڭ بىلىملىك، قەددى ـ قامەتلىك، ئىرادىلىك ۋە كۈچلۈك بولۇشىنىڭ زۆرۈرلىكى چىقىدۇ.

﴿الله سەلتەنەتنى خالىغان ئادەمگە بېرىدۇ﴾ يەنى الله تائالا خالىغاننى قىلىدىغان زات، بىلىملىك، (ھەممە ئىشنى) ھېكمەت بىلەن قىلغۇچى ۋە ئۆزىنىڭ مەخلۇقاتلىرىغا مېھرى ـ شەپقەتلىك بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭ قىلغان ئىشىدىن سوراق قىلىنمايدۇ.

﴿الله (نىڭ پەزلى) كەڭدۇر، (ئۇنىڭغا كىمنىڭ لايىق بولىدىغانلىقىنى) ئوبدان بىلىدۇ» دېدى﴾ يەنى ئۇنىڭ مەرھەمىتى كەڭرى زاتتۇر. ئۇ خالىغان كىشىنى ئۆزىنىڭ رەھمىتىگە خاس قىلىدۇ. پادىشاھلىققا لايىق كىشىنى ۋە لايىق ئەمەس كىشىنى بىلىدۇ.

* * * * * *

وَقَالَ لَهُمْ نَبِيُّهُمْ إِنَّ ءَايَةَ مُلْكِهِۦٓ أَن يَأْتِيَكُمُ ٱلتَّابُوتُ فِيهِ سَكِينَةٌ مِّن رَّبِّكُمْ وَبَقِيَّةٌ مِّمَّا تَرَكَ ءَالُ مُوسَىٰ وَءَالُ هَـٰرُونَ تَحْمِلُهُ ٱلْمَلَـٰٓئِكَةُ ۚ إِنَّ فِى ذَٰلِكَ لَـَٔايَةً لَّكُمْ إِن كُنتُم مُّؤْمِنِينَ



*ئۇلارغا پەيغەمبىرى ئېيتتىكى، «ئۇنىڭ پادىشاھلىقىنىڭ ئالامىتى شۇكى، سىلەرگە بىر ساندۇق كېلىدۇ، ئۇنىڭدا رەببىڭلار سىلەرنى تەسكىن تاپقۇزىدىغان نەرسە ۋە مۇسانىڭ، ھارۇننىڭ تەۋەلىرى قالدۇرۇپ كەتكەن نەرسىلەر (يەنى مۇسانىڭ ھاسىسى، كىيىمى ۋە تەۋرات يېزىلغان بەزى تاختىلار) قاچىلانغان بولىدۇ، ئۇنى پەرىشتىلەر كۆتۈرۈپ كېلىدۇ. ئەگەر (الله غا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىغان) بولساڭلار، بۇنىڭدا (يەنى تابۇتنىڭ نازىل بولۇشىدا الله نىڭ تالۇتنى سىلەرگە پادىشاھلىققا تاللىغانلىقىغا) ئەلۋەتتە سىلەر ئۈچۈن (روشەن) ئالامەت بار»* [248].

يەھۇدىيلارغا ئۇلارنىڭ پەيغەمبىرى: سىلەرگە تالۇتنىڭ پادشاھ بولۇشىدىكى بەرىكىتىنىڭ ئالامىتى شۇكى، الله تائالا سىلەردىن تارتىۋېلىنغان ساندۇقنى الله تائالانىڭ سىلەرگە قايتۇرۇپ بېرىشىدۇر، دېدى. ﴿ئۇلارغا پەيغەمبىرى ئېيتتىكى، «ئۇنىڭ پادىشاھلىقىنىڭ ئالامىتى شۇكى، سىلەرگە بىر ساندۇق كېلىدۇ، ئۇنىڭدا رەببىڭلار سىلەرنى تەسكىن تاپقۇزىدىغان نەرسەقاچىلانغان بولىدۇ﴾ يەنى (ئۇنىڭدا) كاتتىلىق ۋە رەھمەت باردۇر.

**﴿ۋە مۇسانىڭ، ھارۇننىڭ تەۋەلىرى قالدۇرۇپ كەتكەن نەرسىلەر (يەنى مۇسانىڭ ھاسىسى، كىيىمى ۋە تەۋرات يېزىلغان بەزى تاختىلار) قاچىلانغان بولىدۇ﴾** بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى جەرىر، ئىبنى ئاببـاس رەزىيەللاھۇ ئەنھـۇمانىڭ مۇنـداق دېگـەنلىكىنى رىۋايـەت قىلـدۇ: سـاندۇقتا مۇسانىڭ ھاسىسى ۋە (تەۋرات) تاختىلىرىنىڭ پارچىلىرى بار ئىدى.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە قەتادە سۆددى، رەبىيئ ئىبنى ئەنەس، ۋە ئىكرىمە قاتارلىقلارمۇ ئىبنى ئابباسقا ئوخشاش بايان قىلدى. (ۋە لېكىن ئۇلار ئۇ ساندۇقنىڭ ئىچىدە) تەۋراتمۇ، بار ئىدى دەپ قوشۇپ قويىدى.

ئابدۇررازاق مەن سەۋرىدىن الله تائالانىڭ: **﴿ۋە مۇسانىڭ، ھارۇننىڭ تەۋەلىرى قالدۇرۇپ كەتكەن نەرسىلەر (يەنى مۇسانىڭ ھاسىسى، كىيىمى ۋە تەۋرات يېزىلغان بەزى تاختىلار) قاچىلانغان بولىدۇ﴾** دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى ھەققىدە سورىدىم. سەۋرى: ئالىملاردىن، ئۇنىڭ ئىچىدە مەلۇم مىقداردا تەرەنجىبىن ۋە (تەۋرات) تاختىسىنىڭ پارچىلىرى بار ئىدى، دەيدىغانلارمۇ بار. ئۇلارنىڭ ئىچىدىن: ھاسا بىلەن ئىككى دانە كەش بار ئىدى، دەيدىغانلارمۇ بار، دېدى.

**﴿ئۇنى پەرىشتىلەر كۆتۈرۈپ كېلىدۇ﴾** بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى جەرىر، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەرىشتىلەر ساندۇقنى ئاسمان بىلەن زېمىننىڭ ئارىلىقىدا كۆتۈرۈپ كىشىلەرنىڭ كۆز ئالدىدا تالۇتنىڭ ئالدىغا قويىدى. ئاندىن يەھۇدىيلار شەمئۇيىلنىڭ پەيغەمبەرلىكىگە ئىشەندى ۋە تالۇتقا بويسۇندى.

**﴿ئەگەر (اللە غا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىغان) بولساڭلار، بۇنىڭدا (يەنى تابۇتنىڭ نازىل بولۇشىدا الله نىڭ تالۇتنى سىلەرگە پادىشاھلىققا تاللىغانلىقىغا) ئەلۋەتتە سىلەر ئۈچۈن (روشەن) ئالامەت بار﴾** يەنى ئەگەر (الله تائالاغا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىغان) بولساڭلار، سىلەرگە ئېلىپ كەلگەن پەيغەمبەرلىكمدە ۋە سىلەرنى تالۇتقا بويسۇنۇشقا بۇيرۇغان بۇيرۇقۇمدا مېنىڭ راستچىل ئىكەنلىكىمگە ئالامەتلەر بار.

* * * * * * *

فَلَمَّا فَصَلَ طَالُوتُ بِٱلۡجُنُودِ قَالَ إِنَّ ٱللَّهَ مُبۡتَلِيكُم بِنَهَرٖ فَمَن شَرِبَ مِنۡهُ فَلَيۡسَ مِنِّي وَمَن لَّمۡ يَطۡعَمۡهُ فَإِنَّهُۥ مِنِّيٓ إِلَّا مَنِ ٱغۡتَرَفَ غُرۡفَةَۢ بِيَدِهِۦۚ فَشَرِبُواْ مِنۡهُ إِلَّا قَلِيلٗا مِّنۡهُمۡۚ فَلَمَّا جَاوَزَهُۥ هُوَ وَٱلَّذِينَ ءَامَنُواْ مَعَهُۥ قَالُواْ لَا طَاقَةَ لَنَا ٱلۡيَوۡمَ بِجَالُوتَ وَجُنُودِهِۦۚ قَالَ ٱلَّذِينَ يَظُنُّونَ أَنَّهُم مُّلَٰقُواْ ٱللَّهِ كَم مِّن فِئَةٖ قَلِيلَةٍ غَلَبَتۡ فِئَةٗ كَثِيرَةَۢ بِإِذۡنِ ٱللَّهِۗ وَٱللَّهُ مَعَ ٱلصَّٰبِرِينَ ﴿٢٤٩﴾

***تالۇت ئەسكەرلىرى بىلەن (بەيتۇلمۇقەددەستىن) ئايرىلغان چاغدا: «الله سىلەرنى بىر دەريا بىلەن سىنايدۇ، كىمكى ئۇنىڭدىن ئىچىدىكەن، ئۇ ماڭا تەۋە ئەمەس، كىمكى دەريا سۈيىنى تېتىمايدىكەن، ئۇ ھەقىقەتەن ماڭا تەۋەدۇر، ئۇنىڭدىن (ئۇسسۇزلۇقىنى بىرئاز بېسىش ئۈچۈن) ئىچكەن ئادەم (بۇيرۇققا خىلاپلىق قىلغان بولمايدۇ)» دېدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ئازغىنا كىشىدىن باشقا ھەممىسى ئۇنىڭدىن ئىچتى. تالۇت ۋە ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتقان كىشىلەر دەريادىن ئۆتكەن چاغدا (دۈشمەننىڭ كۆپلۈكىنى كۆرۈپ قورقۇنچقا چۈشۈپ، ئۇلارنىڭ بىر بىرقىسى): «بۈگۈن بىز جالۇت ۋە***

*ئۇنىڭ ئەسكەرلىرى بىلەن ئۇرۇشۇشقا تاقەت كەلتۈرەلمەيمىز» دېدى. (تالۇتنىڭ تەۋەلىرىدىن) اللە غا مۇلاقات بولۇشقا ئېتىقاد قىلىدىغانلار: «اللە نىڭ ئىرادىسى بىلەن ئاز جامائە كۆپ جامائە ئۈستىدىن غەلىبە قىلىدۇ» دېدى. اللە چىدامىلىق كۆرسەتكۈچىلەر بىلەن بىللىدۇر*[249].

اللە تائالا بۇ ئايەتتە ئىسرائىل ئەۋلادىنىڭ پادىشاھى تالۇت ئۆزىنىڭ ئەسكەرلىرى بىلەن چىققانلىقىنى، ئەسكەرلەرنىڭ ئىچىدىن ئۇنىڭغا بويسۇنغان كىشىلەردىن خەۋەر بېرىدۇ. ئۇنىڭ ئەسكەرلىرى شۇ كۈنلەردە سۇددىنىڭ بەرگەن مەلۇماتىغا ئاساسەن. تالۇت شۇ كۈنلەردىكى ئەسكەرلىرىنىڭ سانى 80 مىڭ كىشى ئىدى. تالۇت ئۇلارغا مۇنداق دېدى: **﴿اللە سىلەرنى بىر دەريا بىلەن سىنايدۇ﴾**.

ئىبنى ئابباس ۋە باشقىلار مۇنداق دەيدۇ: ئۇ دەريا ئىئوردانىيە بىلەن پەلەستىننىڭ ئارىلىقىدىكى دەريادۇر.

**﴿كىمكى ئۇنىڭدىن ئىچىدىكەن، ئۇ ماڭا تەۋە ئەمەس﴾** يەنى بۇ يولدا ماڭا بۇگۈن ھەمراھ بولمىسۇن. **﴿كىمكى دەريا سۈيىنى تېتىمايدىكەن، ئۇ ھەقىقەتەن ماڭا تەۋەدۇر، ئۇنىڭدىن (ئۇسسۇزلۇقنى بىرئاز بېسىش ئۈچۈن) ئىچكەن ئادەم (بۇيرۇققا خىلاپلىق قىلغان بولمايدۇ)» دېدى﴾** يەنى ئۇنىڭغا ھېچقانداق گۇناھ يوق.

**﴿ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ئازغىنا كىشىدىن باشقا ھەممىسى ئۇنىڭدىن ئىچتى﴾** بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى جۇرەيج، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: (ئېغىزنى نەملەش ئۈچۈن) دەريانىڭ سۈيىدىن قولى بىلەن (ئازراق) ئالغانلار ئۇسسۇزلۇقتا قاندى. سۇغا ئېغىزنى چۆكۈرۈپ ئىچكەنلەر ئۇسسۇزلۇقتا قانمىدى.

ئىبنى جەرىر، بەرا ئىبنى ئازىبنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، بىز مۇنداق دېيىشتۇق: مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى بەدرى ئۇرۇشى بولغان كۈندە 310 نەچچە ئادەم ئىدى. تالۇت بىلەن دەريادىن ئۆتكەنلەرنىڭ سانىمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش ئىكەن. ئۇنىڭ بىلەن دەريادىن مۆمىنلەرلا ئۆتتۈپتىكەن.

**﴿تالۇت ۋە ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتقان كىشىلەر دەريادىن ئۆتكەن چاغدا (دۈشمەننىڭ كۆپلۈكىنى كۆرۈپ قورقۇنچقا چۈشۈپ، ئۇلارنىڭ بىر پىرقىسى): «بۈگۈن بىز جالۇت ۋە ئۇنىڭ ئەسكەرلىرى بىلەن ئۇرۇشۇشقا تاقەت كەلتۈرەلمەيمىز» دېدى﴾** يەنى تالۇت بىلەن دەريادىن ئۆتكەنلەر دۈشمەننىڭ سانىنىڭ كۆپلۈكىنى كۆرۈپ ئۇلار بىلەن سوقۇشۇشقا ئۆزلىرىنىڭ سانىنى ئاز كۆردى. ئاندىن اللە تائالانىڭ ۋەدىسىنىڭ ھەقلىقىنى، ياردەم اللە تەرىپىدىن كېلىدىغانلىقى، ھەرگىزمۇ سانىنىڭ كۆپلۈكى ۋە (ئۇرۇشقا ئىشلىتىدىغان قوراللارنىڭ) خىللىقى بىلەن بولمايدىغانلىقىنى بىلىدىغان ئالىملار ئۇلارنى (دۈشمەنگە قارشى جەڭگە ئاتلىنىشقا) رىغبەتلەندۈردى. شۇڭا ئۇلار مۇنداق دەيدۇ: **﴿«اللە نىڭ ئىرادىسى بىلەن ئاز جامائە كۆپ جامائە ئۈستىدىن غەلىبە قىلىدۇ» دېدى. اللە چىداملىق كۆرسەتكۈچىلەر بىلەن بىللىدۇر﴾**.

* * * * * * *

وَلَمَّا بَرَزُواْ لِجَالُوتَ وَجُنُودِهِۦ قَالُواْ رَبَّنَآ أَفۡرِغۡ عَلَيۡنَا صَبۡرٗا وَثَبِّتۡ أَقۡدَامَنَا وَٱنصُرۡنَا عَلَى
ٱلۡقَوۡمِ ٱلۡكَٰفِرِينَ ﴿٢٥٠﴾ فَهَزَمُوهُم بِإِذۡنِ ٱللَّهِ وَقَتَلَ دَاوُۥدُ جَالُوتَ وَءَاتَىٰهُ ٱللَّهُ ٱلۡمُلۡكَ

وَٱلْحِكْمَةَ وَعَلَّمَهُۥ مِمَّا يَشَآءُ ۗ وَلَوْلَا دَفْعُ ٱللَّهِ ٱلنَّاسَ بَعْضَهُم بِبَعْضٍ لَّفَسَدَتِ ٱلْأَرْضُ
وَلَٰكِنَّ ٱللَّهَ ذُو فَضْلٍ عَلَى ٱلْعَٰلَمِينَ ﴿٢٥١﴾ تِلْكَ ءَايَٰتُ ٱللَّهِ نَتْلُوهَا عَلَيْكَ بِٱلْحَقِّ ۚ وَإِنَّكَ لَمِنَ
ٱلْمُرْسَلِينَ ﴿٢٥٢﴾

*ئۇلار جالۇت ۋە ئۇنىڭ ئەسكەرلىرى بىلەن ئۇچراشقان چاغدا: «پەرۋەردىگارىمىز! قەلبىمىزنى چىداملىقلىق بىلەن تولدۇرغىن، قەدەملىرىمىزنى (ئۇرۇش مەيدانىدا) ساباتلىق قىلغىن، كاپىر قەۋمگە قارشى بىزگە ياردەم بەرگىن» دېدى[250]. مۆمىنلەر اللہ نىڭ ئىرادىسى بىلەن كاپىرلارنى مەغلۇپ قىلدى، داۋۇد جالۇتنى ئۆلتۈردى. اللہ داۋۇدقا سەلتەنەتنى، ھېكمەتنى (يەنى پەيغەمبەرلىكنى) بەردى. ئۇنىڭغا خالىغان نەرسىلىرىنى (يەنى پايدىلىق ئىلىملەرنى) بىلدۈردى. اللہ ئىنسانلارنىڭ بەزىسىنى بەزىسى بىلەن مۇداپىئە قىلىپ تۇرمىسا (يەنى كۈچلۈك تاجاۋۇزچىغا ئۇنىڭدىنمۇ كۈچلۈك بولغان بىرسىنى ئاپىرىدە قىلمىسا) ئىدى، يەر يۈزى ئەلۋەتتە پاساتقا ئايلىناتتى (يەنى خارابلىققا يۈزلىنەتتى)، لېكىن اللہ (يامانلىقنى ئۈستۈنلۈككە ئىگە قىلماسلىق بىلەن) پۈتۈن جاھان ئەھلىگە مەرھەمەت قىلغۇچىدۇر[251]. بۇ اللہ نىڭ ئايەتلىرىدۇركى، ئۇنى بىز ساڭا توغرا رەۋىشتە ئوقۇپ بېرىمىز. (ئى مۇھەممەد!) سەن ئەلۋەتتە (اللہ نىڭ دەۋىتىنى يەتكۈزۈش ئۈچۈن ئەۋەتىلگەن) پەيغەمبەرلەرنىڭ بىرىسەن[252].*

تالۇتنىڭ ئازغىنە، ئىمانى كۈچلۈك ئادەملىرى، ئۆزلىرىنىڭ دۈشمەنلىرى بولغان جالۇتنىڭ كۆپ ئادەملىرى بىلەن يۈزمۇ يۈز ئۇچراشقاندا مۇنداق دېدى: ﴿**پەرۋەردىگارىمىز! قەلبىمىزنى چىداملىقلىق بىلەن تولدۇرغىن**﴾ يەنى سېنىڭ تەرىپىڭدىن بىزگە سەۋرى قىلىشنى چۈشۈرسەڭ، ﴿**قەدەملىرىمىزنى (ئۇرۇش مەيدانىدا) ساباتلىق قىلغىن**﴾ يەنى دۈشمەنلەر بىلەن ئۇچراشقاندا، سەن بىزنى قېچىشتىن ۋە ئاجىز كېلىپ قېلىشىمىزدىن يىراق قىلساڭ، ﴿**كاپىر قەۋمگە قارشى بىزگە ياردەم بەرگىن**﴾ دېدى.

﴿**مۆمىنلەر اللہ نىڭ ئىرادىسى بىلەن كاپىرلارنى مەغلۇپ قىلدى**﴾ ئۇلار اللہ تائالانىڭ ئۇلارغا ياردەم ئاتا قىلىشى بىلەن (دۈشمەنلىرىنىڭ) ئۈستىدىن غەلىبە قىلدى.

﴿**داۋۇد جالۇتنى ئۆلتۈردى**﴾ يەنى ئىسرائىلىيلارنىڭ قىسسىلىرىدە داۋۇد جالۇتنى قولىدىكى سالغا بىلەن (تاش) ئېتىپ ئۆلتۈردى، دېيىشىدۇ. تالۇت، ئەگەر داۋۇد جالۇتنى ئۆلتۈرسە ئۇنىڭغا ئۆزىنىڭ قىزىنى ئېلىپ بېرىشنى، مال ـ مۈلكىنىڭ يېرىمىنى بۆلۈپ بېرىشنى ۋە ئۆزىنىڭ ئىشىغا شېرىك قىلىشنى ۋەدە قىلغان ئىدى. ئۇ ئۆزىنىڭ ۋەدىسىگە ۋاپا قىلدى. ئاندىن اللہ تائالا داۋۇد ئەلەيھىسسالامغا پەيغەمبەرلىكنى بەردى، پادىشاھلىق ئۇنىڭغا يۆتكەلدى. شۇڭا اللہ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**اللہ داۋۇدقا سەلتەنەتنى بەردى**﴾ يەنى تالۇتنىڭ پادىشاھلىقىنى داۋۇدقا بەردى.

﴿**ھېكمەتنى (يەنى پەيغەمبەرلىكنى) بەردى**﴾ يەنە شەمۇئىلدىن كېيىن پەيغەمبەرلىكنى داۋۇدقا بەردى. ﴿**ئۇنىڭغا خالىغان نەرسىلىرىنى (يەنى پايدىلىق ئىلىملەرنى) بىلدۈردى**﴾ يەنى اللہ ئۆزىنىڭ پەيغەمبىرىگە خالىغان بىلىمنى خاس قىلىدۇ.

﴿**اللہ ئىنسانلارنىڭ بەزىسىنى بەزىسى بىلەن مۇداپىئە قىلىپ تۇرمىسا (يەنى كۈچلۈك تاجاۋۇزچىغا ئۇنىڭدىنمۇ كۈچلۈك بولغان بىرسىنى ئاپىرىدە قىلمىسا) ئىدى، يەر يۈزى ئەلۋەتتە پاساتقا ئايلىناتتى (يەنى خارابلىققا يۈزلىنەتتى)**﴾ يەنى اللہ ئىسرائىل ئەۋلادىنى تالۇتنىڭ ئۇرۇشى ۋە

داۋۇدنىڭ باتۇرلۇق كۆرسىتىشى بىلەن قوغدىمىغان بولسا، ئۇلارنىڭ ھەممىسى ھەقىقەتەن ھالاك بولاتتى. شۇنىڭغا ئوخشاش، الله بەزى كىشىلەرنى بەزىسى بىلەن قوغدىمايدىغان بولسا، دۇنيا خارابىلىققا ئايلىنىپ كەتكەن بولاتتى.

الله بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئەگەر الله ئىنسانلارنى بىر ـ بىرىگە قارشىلىق كۆرسەتكۈزمىگەن بولسا، راھىبلارنىڭ ئىبادەتخانىلىرى، چىركاۋلار، يەھۇدىيلارنىڭ ئىبادەتخانىلىرى ۋە الله نىڭ نامى كۆپ يادلىنىدىغان مەسجىدلەر ئەلۋەتتە ۋەيران قىلىناتتى﴾[1].

**﴿لېكىن الله (يامانلىقنى ئۈستۈنلۈككە ئىگە قىلماسلىق بىلەن) پۈتۈن جاھان ئەھلىگە مەرھەمەت قىلغۇچىدۇر﴾** يەنى ئۇلارنىڭ بەزىسى بىلەن بەزىسىنى قوغدىغانلىقى (الله نىڭ) ئۇلارغا قىلغان نېمىتى ۋە رەھمىتىدۇر. **﴿بۇ الله نىڭ ئايەتلىرىدۇركى، ئۇنى بىز ساڭا توغرا رەۋىشتە ئوقۇپ بېرىمىز. (ئى مۇھەممەد!) سەن ئەلۋەتتە (الله نىڭ دەۋىتىنى يەتكۈزۈش ئۈچۈن ئەۋەتىلگەن) پەيغەمبەرلەرنىڭ بىرىسەن﴾** يەنى بۇ ھەقىقەت ئىسرائىل ئەۋلادىنىڭ قولىدىكى كىتابلىرىدا يېزىلغان ۋە ئۇلار ئۇنى ئېنىق بىلىدىغان ھەقىقەتتۇر.

* * * * * *

۞ تِلْكَ ٱلرُّسُلُ فَضَّلْنَا بَعْضَهُمْ عَلَىٰ بَعْضٍ ۘ مِّنْهُم مَّن كَلَّمَ ٱللَّهُ ۖ وَرَفَعَ بَعْضَهُمْ دَرَجَٰتٍ ۚ وَءَاتَيْنَا عِيسَى ٱبْنَ مَرْيَمَ ٱلْبَيِّنَٰتِ وَأَيَّدْنَٰهُ بِرُوحِ ٱلْقُدُسِ ۗ وَلَوْ شَآءَ ٱللَّهُ مَا ٱقْتَتَلَ ٱلَّذِينَ مِنۢ بَعْدِهِم مِّنۢ بَعْدِ مَا جَآءَتْهُمُ ٱلْبَيِّنَٰتُ وَلَٰكِنِ ٱخْتَلَفُوا۟ فَمِنْهُم مَّنْ ءَامَنَ وَمِنْهُم مَّن كَفَرَ ۚ وَلَوْ شَآءَ ٱللَّهُ مَا ٱقْتَتَلُوا۟ وَلَٰكِنَّ ٱللَّهَ يَفْعَلُ مَا يُرِيدُ ﴿٢٥٣﴾

*ئەنە شۇ پەيغەمبەرلەرنىڭ بەزىسىنى بەزىسىدىن ئۈستۈن قىلدۇق؛ الله ئۇلارنىڭ بەزىسى (يەنى مۇسا ئەلەيھىسسالام) بىلەن سۆزلەشتى ۋە بەزىسىنىڭ (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ) دەرىجىسىنى يۇقىرى كۆتۈردى. مەريەم ئوغلى ئىساغا (ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرۈش، گاچىلارنى، بەرەس كېسىلىنى ساقايتىشقا ئوخشاش) روشەن مۆجىزىلەرنى ئاتا قىلدۇق. ئۇنى روھۇلقۇدۇس (يەنى جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام) بىلەن كۈچلەندۈردۇق. ئەگەر الله خالىغان بولسا ئىدى، ئۇلاردىن كېيىن كەلگەن ئۈممەتلەر ئۇلارغا روشەن دەلىللەر كەلگەندىن كېيىن ئۆز ئارا ئۇرۇشماس ئىدى، لېكىن ئۇلار ئىختىلاپ قىلىشتى، بەزىسى ئىمان ئېيتتى، بەزىسى كاپىر بولدى. ئەگەرالله خالىغان بولسا ئىدى، ئۇلار ئۆز ئارا ئۇرۇشماس ئىدى، لېكىن الله خالىغىنىنى قىلىدۇ﴿253﴾.*

[1] سۈرە ھەج 40 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

## بەزى پەيغەمبەرلەرنىڭ بەزىسىدىن ئارتۇق قىلىنغانلىقى توغرىسىدا

الله بەزى پەيغەمبەرلەرنى بەزىسىدىن ئارتۇق قىلغانلىقىدىن خەۋەر بېرىپ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿بىز ھەقىقەتەن پەيغەمبەرلەرنىڭ بەزىسىنى بەزىسىدىن ئۈستۈن قىلدۇق، داۋۇتقا زەبۇرنى ئاتا قىلدۇق﴾[1].

**﴿ئەنە شۇ پەيغەمبەرلەرنىڭ بەزىسىنى بەزىسىدىن ئۈستۈن قىلدۇق؛ الله ئۇلارنىڭ بەزىسى (يەنى مۇسا ئەلەيھىسسالام) بىلەن سۆزلەشتى﴾** يەنى بۇلار مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدۇر. شۇنىڭدەك ھەدىستە رىۋايەت قىلىنغانغا ئاساسەن ئادەم ئەلەيھىسسالامدۇر.

**﴿ۋە بەزىسىنىڭ (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ) دەرىجىسىنى يۇقىرى كۆتۈردى﴾** مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى الله تائالانىڭ دەرگاھىدا پەيغەمبەرلەرنىڭ دەرىجىلىرىنىڭ ئوخشىمايدىغانلىقىنى كۆرگەنلىكى الله تائالانىڭ ئۆز قۇدرىتى بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەككىدىن پەلەستىندىكى مەسچىتى ئەقساغا ئېلىپ كەلگەنلىكى توغرىسىدا ۋەقەلىك بايان قىلىنغان ھەدىستە رىۋايەت قىلىنىپ كەلدى.

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، مۇسۇلمانلاردىن بىر كىشى بىر يەھۇدىي بىلەن تىللىشىپ قالدى. يەھۇدىي قەسەم ئىچىپ: ياق مۇسانى ئالەملەرگە تاللىغان زات بىلەن قەسەم قىلىمەن دېدى. ئاندىن مۇسۇلمان يەھۇدىينىڭ يۈزىگە بىر كاچات سېلىپ: ھەي نىجىس! مۇسا ئەلەيھىسسالامنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىنمۇ ئۈستۈن كۆرەمسەن؟ دېدى. شۇنىڭ بىلەن يەھۇدىي مۇسۇلماننىڭ ئۈستىدىن شىكايەت قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كەلدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «سىلەر مېنى (باشقا) پەيغەمبەرلەردىن ئارتۇق بىلمەڭلار. كىشىلەر قىيامەت كۈنى ھوشسىزلىنىپ كېتىدۇ. ئاندىن مەن بىرىنچى بولۇپ ھوشۇمغا كەلگەن كىشى بولىمەن، مەن مۇسانى ئەرشنىڭ پۇتىنى چىڭ تۇتۇۋالغان ھالەتتە كۆرىمەن. ئۇ مەندىن بۇرۇن ھوشىغا كەلدىمۇ ياكى ئۇ تۇر تېغىدا ھوشىدىن كەتكەنلىكىگە مۇكاپات بېرىلىپ بۇ قېتىم ھوشىدىن كەتمىدىمۇ بىلمىدىم. مېنى (باشقا) پەيغەمبەرلەردىن ئارتۇق بىلمەڭلار».

يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېگەن: «سىلەر پەيغەمبەرلەرنىڭ بىرىنى بىرىدىن ئارتۇق كۆرمەڭلار!» ئەگەر يۇقىرىدىكى ئايەت ۋە ھەدىسلەرنى قانداق بىرلەشتۈرۈپ چۈشىنىمىز؟ دېگەن سوئال كېلىپ قالسا، ئۇنىڭ جاۋابى تۆۋەندىكىچە: بۇ يەردە بىر ئادەم، بىر ئادەم بىلەن ئاچچىقلىشىپ قالغاندا (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى باشقا پەيغەمبەرلەردىن) ئارتۇق دەپ بىلىشتىن توسۇش كېرەكتۇر. (پەيغەمبەرلەرنىڭ ئۆزئارا پەرقلەندۈرۈلۈشى) بىزنىڭ ئىشىمىز ئەمەس. بەلكى ئۇ الله نىڭ ئىشىدۇر. بىز ئۇ ھۆكۈمگە بويسۇنۇشىمىز ۋە ئىشىنىشىمىز لازىمدۇر.

**﴿مەريەم ئوغلى ئىساغا (ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرۈش، گاچىلارنى، بەرەس كېسىلىنى ساقايتىشقا ئوخشاش) روشەن مۆجىزىلەرنى ئاتا قىلدۇق﴾** يەنى ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ الله نىڭ بەندىسى ۋە ئۇلارغا (ئەۋەتىلگەن) پەيغەمبەر ئىكەنلىكى، ئىسرائىل ئەۋلادلىرىغا ئېلىپ كەلگەن شەرىئەتنىڭ راست ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدىغان كەسكىن دەلىل ـ پاكىتلارنى (ئىساغا) بەردۇق.

---

[1] سۈرە ئىسرا 55 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

﴿**ئۇنى روھۇلقۇدۇس (يەنى جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام) بىلەن كۈچلەندۈردۇق**﴾ يەنى الله ئۇنى جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام بىلەن كۈچلەندۈردى. ئاندىن مۇنداق دېدى: ﴿**ئەگەر الله خالىغان بولسا ئىدى، ئۇلاردىن كېيىن كەلگەن ئۇممەتلەر ئۇلارغا روشەن دەلىللەر كەلگەندىن كېيىن ئۆز ئارا ئۇرۇشماس ئىدى، لېكىن ئۇلار ئىختىلاپ قىلىشتى، بەزىسى ئىمان ئېيتتى، بەزىسى كاپىر بولدى. ئەگەر الله خالىغان بولسا ئىدى، ئۇلار ئۆزئارا ئۇرۇشماس ئىدى**﴾ يەنى بۇ ئىشلارنىڭ ھەممىسى الله نىڭ پۈتۈۋېتىشى بىلەن بولغاندۇر. شۇڭا الله مۇنداق دەيدۇ: ﴿**لېكىن الله خالىغىنىنى قىلىدۇ**﴾.

* * * * * * *

يَـٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُوٓاْ أَنفِقُواْ مِمَّا رَزَقۡنَـٰكُم مِّن قَبۡلِ أَن يَأۡتِيَ يَوۡمٞ لَّا بَيۡعٞ فِيهِ وَلَا خُلَّةٞ وَلَا شَفَـٰعَةٞۗ وَٱلۡكَـٰفِرُونَ هُمُ ٱلظَّـٰلِمُونَ ﴿٢٥٤﴾

***ئى مۆمىنلەر! سودا ـ سېتىق، دوستلۇق ۋە (الله نىڭ ئىزنىسىز) شاپائەت بولمايدىغان كۈنى (يەنى قىيامەت كۈنى) يېتىپ كېلىشتىن بۇرۇن، سىلەرگە بىز رىزىق قىلىپ بەرگەن مال ـ مۈلۈكلەردىن (ياخشىلىق يوللىرىغا) سەرپ قىلىڭلار. كۇفرانى نېمەت قىلغۇچىلار (ئۆزلىرىگە) زۇلۇم قىلغۇچىلاردۇر***﴿254﴾.

بەندىلەرنىڭ الله ئاتا قىلغان مال ـ مۈلكىنىڭ ساۋابىنى پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا كۆرۈشى ئۈچۈن، الله ئۇلارنى ھاياتلىقىدا مال ـ مۈلكىنى ياخشى يوللارغا كېچىكتۈرمەي سەرپ قىلىشقا بۇيرۇپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئى مۆمىنلەر! سودا ـ سېتىق، دوستلۇق ۋە (الله نىڭ ئىزنىسىز) شاپائەت بولمايدىغان كۈنى (يەنى قىيامەت كۈنى) يېتىپ كېلىشتىن بۇرۇن، سىلەرگە بىز رىزىق قىلىپ بەرگەن مال ـ مۈلۈكلەردىن (ياخشىلىق يوللىرىغا) سەرپ قىلىڭلار**﴾ يەنى قىيامەت كۈنىدە بىر كىشى ئۆزىنى قۇتۇلدۇرۇش ئۈچۈن يەنە بىر كىشىنى سېتىۋالالمايدۇ. زېمىن توشقۇچە ئالتۇن بېرىپمۇ (ئۆزىنى ئازابتىن) قۇتۇلدۇرالمايدۇ ۋە ئۇنىڭغا بىر كىشىنىڭ دوستلۇقىمۇ پايدا قىلمايدۇ. مەيلى ئۇ قانداق بىر چوڭ كىشىنىڭ ئۇرۇق ـ ئەۋلادىدىن بولسىمۇ ئۇنىڭ نەسەبى ئۇنىڭغا ھېچقانداق پايدا ئېلىپ كەلمەيدۇ.

بۇ ھەقتە الله مۇنداق دەيدۇ: ﴿سۈر چېلىنغان كۈندە ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى تۇغقانچىلىق مەۋجۇت بولماي قالىدۇ. بىر ـ بىرىنىڭ (ئەھۋالىنىمۇ) سورىشالمايدۇ﴾[1].

﴿**ۋە (الله نىڭ ئىزنىسىز) شاپائەت بولمايدىغان**﴾ يەنى ئۇلارغا شاپائەت قىلماقچى بولغان كىشىلەرنىڭ شاپائىتى پايدا قىلمايدۇ. ﴿**كۇفرانى نېمەت قىلغۇچىلار (ئۆزلىرىگە) زۇلۇم قىلغۇچىلاردۇر**﴾ يەنى شۇ كۈنى الله تائالاغا كاپىر ھالەتتە ئۇچراشقان كىشىدىن گۇمراھ كىشى يوقتۇر.

ئىبنى ئەبۇھاتەم، ئەتا ئىبنى دىينارنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: (ئۆزلىرىگە) زۇلۇم قىلغۇچىلاركۇفرانى نېمەت قىلغۇچىلاردۇر. يەنى زالىملار كاپىر بولغۇچىدۇر دېمەي ﴿**كۇفرانى نېمەت قىلغۇچىلار (ئۆزلىرىگە) زۇلۇم قىلغۇچىلاردۇر**﴾ دېگەن الله تائالاغا ھەمدۇ ـ سانا بولسۇن[2].

* * * * * * *

[1] سۈرە مۆئمىنۇن 101 ـ ئايەت.
[2] ئەگەر زالىملار كاپىر بولغۇچىدۇر دېيىلىپ قالسا، ئۇ چاغدا ھەر قانداق كىچىككىنە زۇلۇم قىلغان مۇسۇلمانمۇ كاپىر بولۇپ كېتىدۇ.

ٱللَّهُ لَآ إِلَٰهَ إِلَّا هُوَ ٱلۡحَيُّ ٱلۡقَيُّومُۚ لَا تَأۡخُذُهُۥ سِنَةٞ وَلَا نَوۡمٞۚ لَّهُۥ مَا فِي ٱلسَّمَٰوَٰتِ وَمَا فِي ٱلۡأَرۡضِۗ مَن ذَا ٱلَّذِي يَشۡفَعُ عِندَهُۥٓ إِلَّا بِإِذۡنِهِۦۚ يَعۡلَمُ مَا بَيۡنَ أَيۡدِيهِمۡ وَمَا خَلۡفَهُمۡۖ وَلَا يُحِيطُونَ بِشَيۡءٖ مِّنۡ عِلۡمِهِۦٓ إِلَّا بِمَا شَآءَۚ وَسِعَ كُرۡسِيُّهُ ٱلسَّمَٰوَٰتِ وَٱلۡأَرۡضَۖ وَلَا يَـُٔودُهُۥ حِفۡظُهُمَاۚ وَهُوَ ٱلۡعَلِيُّ ٱلۡعَظِيمُ ٢٥٥

***بىر اللە دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر؛ اللە ھەمىشە تىرىكتۇر، ھەممىنى ئىدارە قىلىپ تۇرغۇچىدۇر؛ ئۇ مۈگدەپ قالمايدۇ، ئۇنى ئۇيقۇ باسمايدۇ؛ ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى ھەممە نەرسە اللە نىڭ (مۈلكى) دۇر؛ اللە نىڭ رۇخسىتىسىز كىممۇ اللە نىڭ ئالدىدا شاپائەت قىلالىسۇن؛ اللە ئۇلارنىڭ ئالدىدىكى (يەنى دۇنيادا قىلغان)، كەينىدىكى (يەنى ئۇلار ئۇچۇن ئاخىرەتتە تەييارلىغان) ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى بىلىپ تۇرىدۇ؛ ئۇلار اللە نىڭ مەلۇماتىدىن (اللە) ئۇلارغا بىلدۈرۈشنى خالىغان نەرسىلەردىن (يەنى پەيغەمبەرلەرنىڭ تىلى ئارقىلىق بىلدۈرگەن نەرسىلەردىن) باشقا ھېچ نەرسىنى بىلمەيدۇ، اللە نىڭ كۇرسى (مەلۇماتى) ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئاسمان ـ زېمىننى ساقلاش ئۇنىڭغا ئېغىر كەلمەيدۇ. ئۇ يۇقىرى مەرتىۋىلىكتۇر، ھەممىدىن ئۇلۇغدۇر[255].***

## ئايەتۇلكۇرسىنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

ئايەتۇلكۇرسىنىڭ پەزىلىتى ناھايىتى چوڭدۇر. ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ اللە تائالانىڭ كىتابىدىكى ئەڭ پەزىلەتلىك ئايەت دېگەنلىكى بايان قىلىنىدۇ. ئىمام ئەھمەد، ئۇبەي ئىبنى كەئب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭدىن «اللە نىڭ كىتابىدا قايسى ئايەت ئەڭ پەزىلەتلىك؟» دەپ سورىدى. ئۇ: اللە ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى بىلىدۇ، دەپ جاۋاب بەردى. ئاندىن (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ سوئالنى) بىر نەچچە قېتىم تەكرارلىدى. ئاندىن ئۇبەي: (ئۇ ئايەت بولسا) ئايەتۇلكۇرسىدۇر دەپ، جاۋاب بەردى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «ئى ئۇبەي! ساڭا بىلىم يار بولسۇن. مېنىڭ جېنىم ئۇنىڭ ئىلكىدە بولغان زاتنىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، ھەقىقەتەن (ئايەتۇلكۇرسىنىڭ) پادىشاھنى (يەنى اللە تائالانى) ئەرشنىڭ يېنىدا ئۇلۇغلاپ تۇرىدىغان بىر تىلى ئىككى كالپۇكى بار».

ئىمام ئەھمەد، ئەبۇئەييۇب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن ئۆزەمنىڭ خورما ئامبىرىمدا ئىدىم. (ئۇ ئامبارغا) جىن كېلىپ (خورمىدىن) ئالدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئۇ (جىندىن) شىكايەت قىلىپ بەردىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «سەن ئۇ جىننى كۆرگەن ۋاقتىڭدا اللە نىڭ ئىسمى بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا بارغىن» دېگەن دۇئانى قىلغىن دېدى. ئۇ جىن كەلدى. ئۇنىڭغا ھېلىقى دۇئانى ئوقۇپ ئۇنى تۇتىۋالدىم. ئۇ جىن ماڭا مەن بۇ يەرگە قايتا كەلمەيمەن دېدى. شۇنىڭ بىلەن مەن جىننى قويۇپ بەردىم. ئاندىن مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كەلدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سېنىڭ ئەسىرىڭ (يەنى تۇتىۋالغان جىننى دېمەكچى) نېمە قىلدى» دېدى. مەن ئۇنى تۇتىۋالغان ئىدىم، ئۇ ماڭا: مەن بۇ يەرگە قايتا كەلمەيمەن دەپ ئىككى قېتىم دېگەن ئىدى. مەن ئۇنى قويۇپ بەردىم، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

«ئۇ چوقۇم قايتا كېلىدۇ» دېدى. ئۇ جىن قايتا كەلدى. مەن ئۇنى ئىككى - ئۈچ قېتىم تۇتۇۋالدىم، ھەر قېتىمدا ئۇ جىن مەن (بۇ يەرگە) قايتا كەلمەيمەن دەيدۇ. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كەلسەم، «سېنىڭ ئەسىرىڭ نېمە قىلدى؟» دەپ سورىدى. مەن ئۇنى تۇتۇۋالغان ئىدىم. ئۇ ماڭا: مەن قايتا (بۇ يەرگە) كەلمەيمەن دېدى، دەپ جاۋاب بەردىم. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ چوقۇم قايتا كېلىدۇ» دېدى. ئاندىن مەن ئۇنى (يەنە) تۇتۇۋالدىم. ئۇ مېنى قويۇپ بەرگىن مەن ساڭا بىر نەرسىنى ئۆگىتىپ قوياي، (ئەگەر سەن ئۇنى) ئوقۇساڭ ساڭا ھېچقانداق زىيانلىق نەرسە يېقىن كېلەلمەيدۇ، دەپ ئايەتۇلكۇرسىنى ئۆگىتىپ قويدى. ئاندىن مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ بولغان ئىشتىن خەۋەر بەردىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ يالغانچى تۇرۇپ بۇ ئىشتا راست سۆزلەپتۇ» دەپ جاۋاب بەردى.

بۇ قىسسىغا ئوخشاش يەنە بىر قىسسىنى ئىمام بۇخارى، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىدۇ، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنى رامىزاندا يىغىلغان زاكاتنى ساقلاشقا قويۇپ قويدى. مېنىڭ قېشىمغا بىر كىشى كېلىپ (مەن ساقلاۋاتقان) ئاشلىقتىن ئۇسۇشقا باشلىدى. مەن ئۇنى تۇتۇۋېلىپ: مەن سېنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا ئېلىپ بارىمەن، دېدىم ئاندىن ئۇ (ماڭا) مېنى قويۇۋەتكىن، مېنىڭ بالا - چاقىلىرىم بار. مېنىڭ ئۇ (ئاشلىققا) قاتتىق ئېھتىياجىم بار دېدى. مەن ئۇنى قويۇۋەتتىم، ئەتىسىگەندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (مەندىن): «ئى ئەبۇھۇرەيرە! ئاخشام سېنىڭ ئەسىرىڭ نېمە قىلدى؟» دەپ سورىدى. مەن: ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇ ئەسىر ئۆزىنىڭ قاتتىق موھتاج ئىكەنلىكىدىن ۋە بالا - چاقىلىرىنىڭ بارلىقىدىن شىكايەت قىلىپ تۇرۇۋالدى. مېنىڭ ئۇنىڭغا ئىچىم ئاغرىپ قويۇپ بەردىم، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەگەك بول ئۇ ساڭا يالغان سۆزلەپتۇ، ئۇ چوقۇم يەنە قايتا كېلىدۇ» دېدى. ئاندىن مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزىدىن ئۇنىڭ قايتا كېلىدىغانلىقىنى بىلىپ، ئۇنى كۈتۈپ تۇردۇم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دېگەندەك ئۇ كېلىپ ئاشلىقتىن ئۇسۇشقا باشلىدى، مەن ئۇنى تۇتىۋېلىپ سېنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا ئېلىپ بارىمەن دېدىم. ئۇ مېنى قويۇۋەتكىن مەن بۇ ئاشلىققا بەكمۇ موھتاج، مېنىڭ بالا - چاقىلىرىم بار. مەن ئەمدى قايتا كەلمەيمەن، دېدى. مېنىڭ ئۇنىڭغا ئىچىم ئاغرىپ ئۇنى قويۇۋەتتىم. ئەتىسىگىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەندىن: «ئى ئەبۇھۇرەيرە! ئاخشام سېنىڭ ئەسىرىڭ نېمە قىلدى؟» دەپ سورىدى. مەن: ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇ موھتاج ئىكەنلىكىدىن ۋە بالا - چاقىلىرى بارلىقىدىن شىكايەت قىلىپ تۇرۇۋالدى، ئۇنىڭغا ئىچ ئاغرىتىپ ئۇنى قويۇپ بەردىم، دەپ جاۋاب بەردىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەگەك بول ئۇ ساڭا يالغان سۆزلەپتۇ ئۇ جەزمەن قايتا كېلىدۇ» دېدى. ئاندىن مەن ئۇنى ئۈچىنچى قېتىم كۈزىتىپ تۇردۇم (دېگەندەك ئۇ كېلىپ ئاشلىقتىن ئۇسۇشقا باشلىدى). مەن ئۇنى تۇتۇۋېلىپ بۇنىڭ بىلەن ئۈچ قېتىم بولدى. مەن سېنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا ئېلىپ بارىمەن، سەن قايتا كەلمەيمەن دەپ يەنە كەلدىڭ دېدىم. ئاندىن ئۇ ماڭا مېنى قۇيۇۋەتكىن مەن ساڭا، اللە ساڭا ئۇنىڭ بىلەن پايدا يەتكۈزىدىغان بىر نەچچە سۆزلەرنى ئۆگىتىپ قوياي، دېدى. مەن (ئۇنىڭغا) ئۇ سۆزلەر قايسى؟ دېدىم. ئۇ: سەن ئاخشىمى ياتىدىغان ئورنۇڭغا بارساڭ ﴿**بىر اللە دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر**﴾ دەپ ئايەتۇلكۇرسىنى ئايىغىچە ئوقۇغىن (سەن ئۇنى ئوقۇساڭ) اللە تەرىپىدىن بىر ساقلىغۇچى ساڭا ھەمراھ بولىدۇ ۋە تاڭ ئاتقۇچە ساڭا شەيتان يېقىن كېلەلمەيدۇ دېدى. مەن ئۇنى قويۇۋەتتىم. ئەتىگىنى

پەيغەمبەر ئەلەيھسسالام: «ئاخشام سېنىڭ ئەسىرىڭ نېمە قىلدى؟» دەپ سورىدى. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇنىڭ گۇمان قىلىشىچە ئۇ ماڭا الله ئۇ سۆز بىلەن پايدا يەتكۈزىدىغان بىر نەچچە سۆزلەرنى ئۆگىتىپ قويىدى. ئاندىن مەن ئۇنى قويۇۋەتتىم، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھسسالام: «ئۇ سۆزلەر قايسى؟» دەپ سورىدى. مەن: ئۇ ماڭا سەن ياتىدىغان ئورنىڭغا بارغاندا، ئايەتۇلكۇرسىنى بېشىدىن باشلاپ ئاخىرىغىچە ئوقۇغىن. (سەن ئۇنى ئوقۇساڭ) سەن بىلەن الله تەرىپىدىن بىر ساقلىغۇچى بىللە بولىدۇ. ساڭا تاڭ ئاتقۇچە شەيتان يېقىن كېلەلمەيدۇ دېدى، دېدىم. (بىز) ساھابىلار ياخشىلىققا قىزىقىدىغان بولغاچقا ئۇنىڭ ئۆگىتىپ قويغان سۆزى ئۈچۈن ئۇنى قويۇپ بەرگەن ئىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھسسالام: «ئاگاھ بول! ئۇ يالغانچى تۇرۇپ (بۇ ئىشتا) ساڭا راست سۆزلەپتۇ. ئى ئەبۇھۇرەيرە! ئۈچ كېچىدىن بۇيان سەن سۆزلىشىۋاتقان (ھېلىقى) كىشىنىڭ كىملىكىنى بىلەمسەن؟» دېدى. مەن: ياق، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھسسالام: «ئۇ شەيتاندۇر» دېدى.

## ئايەتۇلكۇرسىدىكى الله نىڭ كاتتا ئىسمى توغرىسىدا

ئىمام ئەھمەد، يەزىد ئىبنى سەكەننىڭ قىزى ئەسما رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھسسالامنىڭ: «بۇ ﴿**بىر الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر؛ الله ھەمىشە تىرىكتۇر، ھەممىنى ئىدارە قىلىپ تۇرغۇچىدۇر**﴾ ۋە ﴿ئەلىف، لام، مىم، الله دىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، الله (ھەمىشە) تىرىكتۇر، مەخلۇقاتنى ئىدارە قىلىپ تۇرغۇچىدۇر﴾[1] دېگەن ئىككى ئايەتتە الله نىڭ كاتتا ئىسمى بار» دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم.

ئىبنى مەردەۋەي، ئەبۇئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: كىمكى بەقەرە، ئال ئىمران ۋە تاھادىن ئىبارەت ئۈچ سۈرىدىكى الله نىڭ كاتتا ئىسملىرىنى تىلغا ئېلىپ دۇئا قىلسا الله ئۇ دۇئانى ئىجابەت قىلىدۇ.

ھىشام مۇنداق دېدى: سۈرە بەرقەردىكى (الله نىڭ كاتتا ئىسمى بار) ﴿ ٱللَّهُ لَآ إِلَـٰهَ إِلَّا هُوَ ٱلۡحَىُّ ٱلۡقَيُّومُ ﴾ ئال ئىمراندىكىسى: ﴿ الٓمٓ ۝١ ٱللَّهُ لَآ إِلَـٰهَ إِلَّا هُوَ ٱلۡحَىُّ ٱلۡقَيُّومُ ﴾ سۈرە تاھادىكى: ﴿ وَعَنَتِ ٱلۡوُجُوهُ لِلۡحَيِّ ٱلۡقَيُّومِ ﴾ دېگەن ئايەتلەردۇر.

## ئايەتۇلكۇرسى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان ئايرىم ـ ئايرىم ئون مەزمۇن توغرىسىدا

1 ـ ﴿**بىر الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر**﴾ بۇ يەردە الله تائالا ھەممە مەخلۇقاتلارنىڭ ئىبادەت قىلىشقا يالغۇز ئۆزىنىڭلا لايىق ئىكەنلىكىدىن خەۋەر بېرىدۇ.

2 ـ ﴿**الله ھەمىشە تىرىكتۇر، ھەممىنى ئىدارە قىلىپ تۇرغۇچىدۇر**﴾ يەنى ئۆلۈپ قالمايدىغان مەڭگۈ تىرىك ئۆزىدىن باشقا مەخلۇقاتلارنى (ئۇلارغا رىزىق بېرىش ۋە ساقلاش بىلەن) ئىدارە قىلىپ تۇرغۇچىدۇر. ھەممە نەرسىلەر ئۇنىڭغا ئېھتىياجلىقتۇر. ئۇ ئۇلاردىن بىھاجەتتۇر. ئۇلارنىڭ مەۋجۇد بولۇشى ئۇنىڭ بۇيرۇقىسىز بولمايدۇ، دېگەنلىكتۇر.

---

[1] سۈرە ئال ئىمران 1 ـ 2- ئايەتلەر.

بۇ ھەقتە الله مۇنداق دەيدۇ: ﴿الله نىڭ ئاسمان ـ زېمىننى ئۆز ئەمرى بىلەن (مۇئەللەق) تۇرغۇزۇشى الله نىڭ (كامالى قۇدرىتىنى كۆرسىتىدىغان) ئالامەتلىرىدىندۇر﴾[1].

3 ـ ﴿ئۇ مۈگدەپ قالمايدۇ، ئۇنى ئۇيقۇ باسمايدۇ﴾ يەنى خاتالىق، غەپلەت ۋە ئۆز مەخلۇقاتلىرىنى ئۇنتۇپ قېلىشتەك (الله تائالاغا لايىق بولمايدىغان) ئىشلار الله تائالا يۈز بەرمەيدۇ. ئۇ ھەر بىر جانلىق قىلغان ئىشنى بىلىپ ۋە ھەر بىر ئىشقا گۇۋاھ بولۇپ تۇرغۇچىدۇر. ئۇنىڭدىن ھېچقانداق نەرسە يوشۇرۇن بولمايدۇ. ھەتتا ئۇنىڭدا مۈگدەش ۋە ئۇخلاشمۇ يۈز بەرمەيدۇ.

ئىمام بۇخارى ئەبۇمۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىچىمىزدە بىزگە ۋەز ئېيتقاندا بۇ تۆت سۆزنى دېدى: «الله شەكسىز ئۇخلىمايدۇ. ئۇنىڭغا ئۇخلاش لايىق ئەمەس. ئۇ ئۆلچەمنى ياكى رىزىقنى خالىغانچە چۈشۈرىدۇ ۋە خالىغانچە كۆتۈرىۋېتىدۇ. ئۇنىڭ دەرگاھىغا كۈندۈزنىڭ ئەمەلى كېچە كىرىشتىن بۇرۇن كۆتۈرۈلىدۇ. كېچىنىڭ ئەمەلى تاڭ ئېتىشتىن بۇرۇن كۆتۈرۈلىدۇ. ئۇنىڭ پەردىسى (بۇنىڭدىن ھازىرقى بىز ئىشلىتىۋاتقان پەردىدەك پەردە تەسەۋۋۇر قىلىنسا بولمايدۇ) نۇر ياكى ئوتتۇر. ئەگەر ئۇ (پەردىنى) ئاچىدىغان بولسا، ئۇنىڭ يۈزىنىڭ نۇرى ئۇنىڭ كۆزى يەتكەن مەخلۇقاتلىرىنى (يەنى پۈتۈن مەخلۇقاتلىرىنى) كۆيدۈرىۋېتىدۇ».

4 ـ ﴿ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى ھەممە نەرسە الله نىڭ (مۈلكى) دۇر﴾ بۇ پۈتۈن مەخلۇقاتلارنىڭ ئۇنىڭ قۇلى، ئۇنىڭ ئىلكىدە ۋە ئۇنىڭ ھۆكۈمرانلىقى ئاستىدا ئىكەنلىكىدىن خەۋەر بېرىشتۇر. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئاسمانلاردا ۋە زېمىندا الله غا بەندە بولۇپ بويسۇنمايدىغان ھېچ مەخلۇق يوقتۇر شەك ـ شۈبھىسىزكى، الله ئۇلارنى تولۇق ئىگەللىدى ۋە سانىنى مۇكەممەل بىلدى قىيامەت كۈنى ئۇلارنىڭ ھەممىسى الله نىڭ دەرگاھىغا تەنھا كېلىدۇ﴾[2].

5 ـ ﴿الله نىڭ رۇخسىتىسىز كىممۇ الله نىڭ ئالدىدا شاپائەت قىلالىسۇن﴾ بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئاسمانلاردا نۇرغۇن پەرىشتىلەر بولۇپ، ئۇلارنىڭ شاپائىتى ھېچ نەرسىگە ئەسقاتمايدۇ، پەقەت الله ئۆزى خالىغان ۋە رازى بولغان ئادەمگە شاپائەت قىلىشقا رۇخسەت قىلسىلا (ئاندىن) ئۇلارنىڭ شاپائىتى ئەسقاتىدۇ﴾[3] يەنى الله نىڭ كاتتىلىقى ۋە چوڭلۇقىدىن، ئۇنىڭ رۇخسىتىسىز (الله نىڭ) دەرگاھىدا بىر كىشى يەنە بىر كىشىگە شاپائەت قىلىشقا جۈرئەت قىلالمايدۇ.

شاپائەت توغرىسىدىكى ھەدىسلەرنىڭ مەزمۇنى مۇنداق بايان قىلىنىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن ئەرشنىڭ تېگىگە كېلىمەن ـ دە، سەجدە قىلىمەن. ئاندىن الله تائالا مېنى ئۆزى خالىغان مۇددەتكىچە سەجدىدە قويۇپ قويىدۇ. ئاندىن (ماڭا) بېشىڭنى كۆتەر، سۆزلىگىن (سۆزۈڭ) ئاڭلىنىدۇ، شاپائەت تىلىگىن شاپائەت قىلىش ھوقۇقى بېرىلىدۇ، دەيدۇ. ئاندىن (الله تائالا) ماڭا شاپائەت قىلىنىغۇچىلارنىڭ سان ئۆلچىمىنى بېكىتىپ بېرىدۇ. ئاندىن مەن ئۇلارنى جەننەتكە كىرگۈزىمەن...».

6 ـ ﴿الله ئۇلارنىڭ ئالدىدىكى (يەنى دۇنيادا قىلغان)، كەينىدىكى (يەنى ئۇلار ئۈچۈن ئاخىرەتتە تەييارلىغان) ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى بىلىپ تۇرىدۇ﴾ بۇ (الله تائالا) ھەممە نەرسىنى؛ ئۇنىڭ ئۆتۈپ

---

[1] سۈرە رۇم 25 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە مەريەم 93 — 95 ـ ئايەتكىچە.
[3] سۈرە نەجم 26 ـ ئايەت.

كەتكىنىنى، ھازىرقىسىنى ۋە كېيىنكىسىنى بىلىدىغانلىقىنىڭ پاكىتىدۇر. الله بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿بىز (دۇنياغا) پەرۋەردىگارىڭنىڭ ئەمرى بىلەن چۈشىمىز، بىزنىڭ ئالدىمىزدىكى، ئارقىمىزدىكى ۋە ئالدى ـ كەينىمىز ئارىسىدىكى ئىشلارنىڭ ھەممىسى ئاللانىڭ ئىلكىدىدۇر، پەرۋەردىگارىڭ (بەندىلىرىنىڭ ئەمەللىرىدىن ھېچ نەرسىنى) ئۇنتۇمايدۇ﴾[1].

**7 ـ ﴿ئۇلار الله نىڭ مەلۇماتىدىن (الله) ئۇلارغا بىلدۈرۈشنى خالىغان نەرسىلەردىن (يەنى پەيغەمبەرلەرنىڭ تىلى ئارقىلىق بىلدۈرگەن نەرسىلەردىن) باشقا ھېچ نەرسىنى بىلمەيدۇ﴾** يەنى بىر كىشى الله تائالانىڭ بىلىمىدىن الله ئۇنىڭغا بىلدۈرگەن نەرسىدىن باشقا كىچىككىنىمۇ نەرسىنى بىلمەيدۇ. يەن بۇنىڭدىن الله تائالانىڭ ئىسىم سۈپەتلىرىگە مۇناسىۋەتلىك بىلىملەردىن الله بىلدۈرگەندىن باشقا ھېچقانداق بىر نەرسىنى بىلمەيدۇ. دېگەنلىك مەقسەت قىلىنغان بولۇشى مۇمكىن الله بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿الله ئۇلارنىڭ ئالدىدىكىنى ۋە كەينىدىكىنى بىلىدۇ، ئۇلار بولسا ئۇنى بىلمەيدۇ﴾[2].

**8 ـ ﴿الله نىڭ كۇرسى (مەلۇماتى) ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ﴾** بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ۋەكىئە، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلدى : الله تائالانىڭ كۇرسى ئۇنىڭ ئىلكى پۈتىنى قويىدىغان يەردۇر. ھەر قانداق كىشى الله تائالانىڭ ئەرشىنىڭ قانچىلىكلىكىنى ئۆلچىيەلمەيدۇ.

زەھھاك، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئەگەر يەتتە قات ئاسمان ۋە يەتتە قات زېمىن يېيىلىپ، ئاندىن بىرسى بىرسىگە ئۇلاشسىمۇ كۇرسىنىڭ ئالدىدا بىپايان چۆلدە تۇرغان بىر تال ھالقىدەك تۇرىدۇ.

**9 ـ ﴿ئاسمان ـ زېمىننى ساقلاش ئۇنىڭغا ئېغىر كەلمەيدۇ﴾** يەنى ئاسمان ـ زېمىن ۋە ئۇنىڭ ئىچىدىكى ئىنسانلارنى ۋە نەرسىلەرنى ساقلاش ئۇنىڭغا ئېغىر كەلمەيدۇ. ئەكسىچە ئۇنىڭغا ئاساندۇر. ئۇ ھەر بىر جانلىق قىلىۋاتقان ئىشنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر. ھەممە نەرسىنى كۆزىتىپ تۇرغۇچىدۇر. ئۇنىڭغا ھېچقانداق نەرسە يوشۇرۇن بولمايدۇ. ھەممە نەرسە ئۇنىڭ ئالدىدا ئاددىي ھەم ئاجىزدۇر ۋە ئۇنىڭغا موھتاجدۇر. الله ھېچنېمىگە ھاجەتمەن ئەمەستۇر. مەدھىيىلەنگۈچىدۇر، خالىغانىنى قىلغۇچىدۇر.

الله تائالا قىلغان ئىشىدىن سوراق قىلىنمايدۇ. لېكىن بارلىق مەخلۇقاتلار قىلغان ئىشلىرىدىن سوراق قىلىنىدۇ. الله تائالا ھەممە نەرسىنى ئۆزىگە بويسۇندۇرغۇچىدۇر. ھەممە نەرسىدىن ھېساب ئالغۇچىدۇر. ھەممە نەرسىنى كۆزەتكۈچىدۇر. ھەممە نەرسىدىن ئۈستۈندۇر ۋە كاتتىدۇر. ئۇنىڭدىن باشقا ئىبادەتكە لايىق زات يوقتۇر ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ياراتقۇچى يوقتۇر.

**10 ـ ﴿ئۇ يۇقىرى مەرتىۋىلىكتۇر، ھەممىدىن ئۇلۇغدۇر﴾** بۇنىڭ مەنىسى الله نىڭ بۇ ئايىتىنىڭ مەنىسىگە ئوخشاشتۇر: ﴿الله مەخپىي ۋە ئاشكارا ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى بىلگۈچىدۇر، ھەممىدىن بۈيۈكتۇر، ھەممىدىن ئۈستۈندۇر﴾[3] دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسىگە ئوخشاش ئىشتۇر.

* * * * * * *

---

[1] سۈرە مەريەم 64 ـ ئايەت.
[2] سۈرە تاھا 110 ـ ئايەت.
[3] سۈرە رەئد 9ـ ئايەت.

لَآ إِكۡرَاهَ فِي ٱلدِّينِۖ قَد تَّبَيَّنَ ٱلرُّشۡدُ مِنَ ٱلۡغَيِّۚ فَمَن يَكۡفُرۡ بِٱلطَّٰغُوتِ وَيُؤۡمِنۢ بِٱللَّهِ فَقَدِ ٱسۡتَمۡسَكَ بِٱلۡعُرۡوَةِ ٱلۡوُثۡقَىٰ لَا ٱنفِصَامَ لَهَاۗ وَٱللَّهُ سَمِيعٌ عَلِيمٌ ﴿٢٥٦﴾

***دىندا (ئۇنىڭغا كىرىشكە) زورلاش يوقتۇر، ھىدايەت گۇمراھلىقتىن ئېنىق ئايرىلدى، كىمكى تاغۇت (يەنى اللہ دىن باشقا بارچە مەبۇد) نى ئىنكار قىلىپ، اللہ غا ئىمان ئېيتىدىكەن، ئۇ سۇنماس، مەھكەم تۇتقىنى تۇتقان بولىدۇ، اللہ (بەندىلىرىنىڭ سۆزلىرىنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (ئىشلىرىنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر﴿256﴾.***

## دىندا زورلاشنىڭ يوقلۇقى توغرىسىدا

﴿**دىندا (ئۇنىڭغا كىرىشكە) زورلاش يوقتۇر**﴾ يەنى سىلەر بىر كىشىنى ئىسلام دىنىغا كىرىشكە مەجبۇرلىماڭلار. شەكسىز بۇ دىنىنىڭ دەلىل ـ ئىسپاتلىرى ئوچۇق ۋە ناھايىتى روشەندۇر. ئىسلام دىنى بىر كىشىنى ئۇنىڭغا كىرىشكە زورلاشقا موھتاج ئەمەس. بەلكى اللہ تائالا ئىسلامغا باشلىغان، دىلىنى ۋە كۆزىنىڭ نۇرىنى ئېچىۋەتكەن كىشىلا ئۇنىڭغا ناھايىتى ئوچۇق پاكىت ئارقىلىق كىرىدۇ. اللہ تائالا دىلىنى تەسىرلەنمەس قىلىۋەتكەن، قۇلاق ۋە كۆزلىرىنى پېچەتلىۋەتكەن كىشىنى ئىسلام دىنىغا مەجبۇرلاپ كىرگۈزۈشنىڭ ھېچقانداق پايدىسى يوق.

گەرچە بۇ ئايەت ھۆكمى ھەممە كىشىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بولسىمۇ، بۇ ئايەت بىر تۈركۈم ئەنسارىلار ھەققىدە چۈشكەن دەپ بايان قىلىنىدۇ.

ئىبنى جەرىر، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىر ئايال (بالىسى تۇرمىغانلىقتىن) ھەسرەت ئىچىدە ياشايتتى. ئۇ ئەگەر بىر بالىسى ياشاپ قالسا، ئۇنى يەھۇدىي دىنىدا قىلىشقا ئۇچۇن ئۆز ـ ئۆزىگە ۋەدە قىلدى. ئۇ باللىق بولغاندىن كېيىن (بالىسىنى يەھۇدىي قىلدى) نەزىر جەمەتى يەھۇدىيلىرى (مەدىنىدىن) قوغلاپ چىقىرىلغاندا ئۇلارنىڭ ئىچىدە ئەنسارىلارنىڭ باللىرىمۇ بار ئىدى. شۇنىڭ بىلەن ئەنسارىلار: بىز باللىرىمىزنى (يەھۇدىيلار بىلەن بىللە كۆچۈپ كېتىشكە) تاشلاپ قويماي ئۇلارنى بىز بىلەن ئېلىپ قالايلى! دېدى. ئاندىن اللہ تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: ﴿**دىندا (ئۇنىڭغا كىرىشكە) زورلاش يوقتۇر، ھىدايەت گۇمراھلىقتىن ئېنىق ئايرىلدى**﴾.

ئەمما ئىمام ئەھمەدنىڭ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنغان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بىر كىشىگە: «مۇسۇلمان بولغىن» دېسە، ئۇ كىشى: مەن (ئىسلامنى) يامان كۆرىمەن، دېگەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «ئەگەر (ئىسلامنى) ياماان كۆرسەڭمۇ، مۇسۇلمان بولغىن!» دېگەن ھەدىسى ئىسلامغا كىرىشنى مەجبۇرلىغانلىقنىڭ قاتارىدىن ئەمەس.

ئېنىقكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى ئىسلامغا كىرىشكە مەجبۇرلىمىدى، بەلكى ئۇنى ئىسلامغا چاقىردى خالاس. ئاندىن ئۇ (يەنى ئۇ كىشى ئىسلام دىنىنى قوبۇل قىلمايدىغانلىقىنى بەلكى ئۇنى ياماان كۆرىدىغانلىقىنى ئېيتقاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەن ياماان كۆرسەڭمۇ مۇسۇلمان بولغىن! اللہ سېنىڭ نىيىتىڭنى ياخشىلاپ ئىخلاس ئاتا قىلغاي!» دېگەنلىكىدۇر).

## اللہ تائالانى بار ۋە بىر دەپ بىلىش ئەقىدىسىنىڭ ناھايىتى مەھكەم تۇتقا ئىكەنلىكى توغرىسىدا

**﴿كىمكى تاغۇت (يەنى اللە دىن باشقا بارچە مەبۇد) نى ئىنكار قىلىپ، اللە غا ئىمان ئېيتىدىكەن، ئۇ سۇنماس، مەھكەم تۇتقىنى تۇتقان بولىدۇ، اللە (بەندىلىرىنىڭ سۆزلىرىنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (ئىشلىرىنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر﴾** يەنى بىر كىشى بۇتلارنى ۋە شەيتان اللە تائالانى قويۇپ ئىبادەت قىلىشقا چاقىرغان نەرسىلەرنى تاشلاپ، اللە تائالانى بار ۋە بىر دەپ بىلىپ ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلسا ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ئىبادەتكە لايىق زاتنىڭ يوقلۇقىغا گۇۋاھلىق بەرسە **﴿ئۇ سۇنماس، مەھكەم تۇتقىنى تۇتقان بولىدۇ﴾** يەنى ئۇ ھەقىقەتتە ئۆرنەك قىلىشقا تېگىشلىك توغرا يولدا بولغان بولىدۇ.

**﴿اللە غا ئىمان ئېيتىدىكەن، ئۇ سۇنماس، مەھكەم تۇتقىنى تۇتقان بولىدۇ، اللە (بەندىلىرىنىڭ سۆزلىرىنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر﴾** يەنى ھەقىقەتەن ئۇ دىندىكى ناھايىتى چىڭ بىر تۇتقىغا ئوخشاش كۈچلۈك بىر ئەنگۈشتەرنى تۇتتى. شۇڭا اللە مۇنداق دەيدۇ: **﴿اللە غا ئىمان ئېيتىدىكەن، ئۇ سۇنماس، مەھكەم تۇتقىنى تۇتقان بولىدۇ﴾.**

مۇجاھىد مۇنداق دېدى: (ئايەتتىكى) ناھايىتى مەھكەم تۇتقا، دېگەن سۆزدىن ئىمان مەقسەت قىلىنىدۇ. سۇددى: ئۇنىڭدىن ئىسلام مەقسەت قىلىنىدۇ، دېدى.

ئىمام ئەھمەد، قەيس ئىبنى ئۇبادىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن مەسچىتتە ئىدىم (ئۇ يەرگە) يۈزىدىن تەقۋالىقنىڭ ئالامەتلىرى چىقىپ تۇرغان بىر كىشى كېلىپ (مەسچىتكە) كىرىپ يەڭگىللىگىنە ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇدى. ئاندىن كىشىلەر: بۇ جەننەتكە كىرىدىغان كىشىلەرنىڭ بىرسى بولسا كېرەك دېيىشتى. ئۇ (مەسچىتتىن) چىقىپ ئۆيىگە كىرگىچىلىك مەن ئۇنىڭغا ئەگىشىپ ماڭدىم ئاندىن مەنمۇ ئۇنىڭ بىلەن بىللە (ئۇنىڭ ئۆيىگە) كىرىپ ئۇنىڭ بىلەن سۆزلەشتىم. ئۇ (مەندىن) قورۇنمىغىدەك بولغاندا، مەن ئۇنىڭغا: سەن مەسچىت تەرەپكە كېلىۋاتقىنىڭدا كىشىلەر سەن توغۇرلۇق مۇنداق ـ مۇنداق سۆزلەرنى قىلىشتى، دېدىم. ئۇ: سۇبھانەللا! بىر كىشىنىڭ ئۆزى بىلمەيدىغان نەرسە ئۈستىدە سۆزلىشى ياخشى ئەمەس. مەن نېمە ئۈچۈن ئۇلارنىڭ شۇنداق دەيدىغانلىقىنى ساڭا سۆزلەپ بېرەي. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىسىدا بىر چۈش كۆرۈپ، ئۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دەپ بەرگەن ئىدىم؛ (مەن چۈشۈمدە) ئۆزەمنى بىر يېشىل بوستانلىقتا كۆردۈم دەپ، ئۇ بوستانلىقنىڭ يېشىللىقىنى، ئۇنىڭ كەڭرىلىكىنى، ئۇنىڭ ئوتتۇرىسىدا بىر تۆمۈر تۈۋرۈكنىڭ بارلىقىنى ئۇ تۈۋرۈكنىڭ تېگى يەردە، ئۇچى ئاسماندا بولۇپ، ئۇنىڭ ئۇچىدا بىر تۇتقىنىڭ بارلىقىنى سۆپەتلەپ بېرىپ، ئاندىن ماڭا: تۈۋرۈكنىڭ ئۈستىگە چىققىن، دېيىلدى. مەن: چىقالمايمەن، دېدىم. ئاندىن مېنىڭ قېشىمغا بىر ياخشى كىشى كەلدى. ئۇ (ياخشى كىشى) خىزمەتكار ئىدى. ئۇ: مېنىڭ ئارقامدىن كىيىممنى كۆتۈرۈپ (ماڭا تۈۋرۈككە) چىققىن دېدى. ئاندىن مەن چىقتىم ھەتتا تۇتقىنىمۇ تۇتتۇم. ئاندىن ئۇ (ماڭا): تۇتقىنى چىڭ تۇتقىن، دېدى. مەن شۇنىڭ بىلەن ئويغاندىم، قارىغۇدەك بولسام، ئۇ تۇتقۇ مېنىڭ قولۇمدا تۇرىدۇ. ئاندىن مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ ئۇ (چۈشنى) سۆزلەپ بەردىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ بوستان ئىسلامنىڭ بوستانىدۇر، تۈۋرۈك ئىسلامنىڭ تۈۋرۈكىدۇر، تۇتقا ناھايىتى مەھكەم تۇتقىدۇر (يەنى ئايەتتىكى مەھكەم تۇتقىنى دېمەكچى) سەن ئۆلۈپ كەتكۈچە ئىسلامنىڭ ئۈستىدە بولىسەن» دېدى. قەيس ئىبنى ئاباد: ئۇ (چۈش كۆرگەن كىشى) ئابدۇللاھ ئىبنى سالامدۇر، دېدى.

* * * * * * *

ٱللَّهُ وَلِيُّ ٱلَّذِينَ ءَامَنُواْ يُخۡرِجُهُم مِّنَ ٱلظُّلُمَٰتِ إِلَى ٱلنُّورِۖ وَٱلَّذِينَ كَفَرُوٓاْ أَوۡلِيَآؤُهُمُ ٱلطَّٰغُوتُ يُخۡرِجُونَهُم مِّنَ ٱلنُّورِ إِلَى ٱلظُّلُمَٰتِۗ أُوْلَٰٓئِكَ أَصۡحَٰبُ ٱلنَّارِۖ هُمۡ فِيهَا خَٰلِدُونَ 

*الله مۆمىنلەرنىڭ ئىگىسىدۇر، ئۇلارنى (كۇفرىنىڭ) زۇلمەتلىرىدىن (ئىماننىڭ) يورۇقلۇقىغا چىقىرىدۇ؛ كاپىرلارنىڭ ئىگىسى شەيتانلاردۇر ئۇلارنى (ئىماننىڭ) يورۇقلۇقىدىن (گۇمراھلىقنىڭ) قاراڭغۇلۇقىغا چىقىرىدۇ. ئەنە شۇلار ئەھلى دوزاختۇر، ئۇلار دوزاختا مەڭگۈ قالغۇچىلاردۇر*﴿257﴾.

الله تائالا (بۇ ئايەتتە) ئۆزىنىڭ رازىلىقىنى كۆزلىگەن كىشىنى توغرا يولغا باشلايدىغانلىقىدىن، مۆمىن بەندىلىرىنى كۈپۈر ۋە شېرىكنىڭ ئازغۇن يوللىرىدىن تارتىپ چىقىرىپ ناھايىتى روشەن بولغان ھەقىقەتنىڭ نۇرىغا چىقىرىدىغانلىقىدىن، كاپىرلارنىڭ ئىگىسى شەيتانلار بولۇپ ئۇلار (كاپىرلارغا) ئۇلارنىڭ نادانلىقلىرىنى ۋە ئازغۇنلۇقلىرىنى چىرايلىق كۆرسىتىپ بېرىپ ئۇلارنى ھەق يولدىن كۆپۈرلۈققا، چىقىرىدىغانلىقىدىن خەۋەر بەردى.

﴿ئەنە شۇلار ئەھلى دوزاختۇر، ئۇلار دوزاختا مەڭگۈ قالغۇچىلاردۇر﴾ ھەق دېگەن پەقەت بىرلا بولغانلىقى ئۈچۈن الله (بۇ ئايەتتە ئىماننىڭ) نۇرى دەپ بىرلىك مەنىنى ئىپادىلەيدىغان سۆز بىلەن، كۆپۈرلۈقنىڭ تۈرلىرى جىق بولغانلىقى ئۈچۈن (گۇمراھلىقنى) گۇمراھلىقنىڭ قاراڭغۇلۇقلىرى دەپ كۆپلۈكنى ئىپادىلەيدىغان سۆز بىلەن ئىپادىلەپ كەلتۈردى. كۆپۈرلۇقنىڭ تۈرلىرىنىڭ ھەممىسى ئازغۇنلۇقتۇر.

الله بۇ ھەقتە (يەنى ھەقنىڭ بىر ئىكەنلىكى، كۆپۈرلۈقنىڭ تۈرلىرىنىڭ كۆپ ئىكەنلىكى توغرىسىدا) مۇنداق دېدى: ﴿بۇ مېنىڭ توغرا يولۇمدۇر، شۇ يولدا مېڭىڭلار، نا توغرا يوللاردا ماڭماڭلار، ئۇلار سىلەرنى الله نىڭ يولىدىن ئايرىۋېتىدۇ، (الله نىڭ ئەمرىنى تۇتۇپ دوزاختىن) ساقلىنىشىڭلار ئۈچۈن، الله سىلەرگە بۇ ئىشلارنى تەۋسىيە قىلىدۇ﴾[1] ﴿جىمى ھەمدۇ سانا ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ياراتقان، زۇلمەتلەرنى ۋە نۇرنى پەيدا قىلغان الله غا خاستۇر!﴾[2].

بۇ ئايەت ۋە بۇنىڭدىن باشقا ئايەتلەردە الله ھەقنى ئۇقتۇرۇپ بېرىدىغان سۆزلەرنىڭ ھەممىسىنى بىرلىك سۆزى بىلەن، كۆپۈرلۈقنى ئۇقتۇرۇپ بېرىدىغان سۆزلەرنىڭ ھەممىسىنى كۆپلۈك سۆزى بىلەن كەلتۈردى.

* * * * * * *

أَلَمۡ تَرَ إِلَى ٱلَّذِي حَآجَّ إِبۡرَٰهِـۧمَ فِي رَبِّهِۦٓ أَنۡ ءَاتَىٰهُ ٱللَّهُ ٱلۡمُلۡكَ إِذۡ قَالَ إِبۡرَٰهِـۧمُ رَبِّيَ ٱلَّذِي يُحۡيِۦ وَيُمِيتُ قَالَ أَنَا۠ أُحۡيِۦ وَأُمِيتُۖ قَالَ إِبۡرَٰهِـۧمُ فَإِنَّ ٱللَّهَ يَأۡتِي بِٱلشَّمۡسِ مِنَ ٱلۡمَشۡرِقِ فَأۡتِ بِهَا مِنَ ٱلۡمَغۡرِبِ فَبُهِتَ ٱلَّذِي كَفَرَۗ وَٱللَّهُ لَا يَهۡدِي ٱلۡقَوۡمَ ٱلظَّٰلِمِينَ ﴿٢٥٨﴾

---

[1] سۈرە ئەنئام 153- ئايەت.
[2] سۈرە ئەنئام 1- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

پەرۋەردىگارى توغرىسىدا ئىبراھىم بىلەن مۇنازىرىلەشكەن، اللہ نىڭ ئاتا قىلغان پادىشاھلىقى ئۇنى ئىبراھىم بىلەن مۇنازىرىلىشىشكە ئېلىپ كەلگەن ئادەم (يەنى نەمرۇد) نى كۆرمىدىڭمۇ؟ ئەينى زاماندا ئىبراھىم (اللہ نىڭ بارلىقىغا دەلىل كۆرسىتىپ): «مېنىڭ پەرۋەردىگارىم (ئۆلۈكنى) تىرىلدۈرەلەيدۇ، (تىرىكنى) ئۆلتۈرەلەيدۇ» دېدى. ئۇ: «مەنمۇ (ئۆلۈكنى) تىرىلدۈرەلەيمەن، (تىرىكنى) ئۆلتۈرەلەيمەن» دېدى (نەمرۇد ئۆلۈمگە ھۆكۈم قىلىنغان ئىككى ئادەمنى چاقىرتىپ كېلىپ بىرىنى ئۆلتۈردى، بىرىنى قويۇپ بەردى). ئىبراھىم (نەمرۇدنىڭ بۇنداق ھاماقەتلىكىنى كۆرۈپ): «اللہ ھەقىقەتەن كۈننى شەرقتىن چىقىرالايدۇ، (خۇدالىق دەۋاسى قىلىدىغان بولساڭ) سەن ئۇنى غەربتىن چىقىرىپ باققىن» دېدى. (بۇنداق پاكىت ئالدىدا) كاپىر ئېغىز ئاچالماي قالدى. اللہ زالىم قەۋمنى ھىدايەت قىلمايدۇ﴿258﴾.

## ﷲ تائالانىڭ دوستى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ نەمرۇد دېگەن كاپىر بىلەن مۇنازىرىلەشكەنلىكى توغرىسىدا

ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بىلەن ئۇنىڭ پەرۋەردىگارى توغرۇلۇق مۇنازىرىلەشكەن كاپىر بابىلنىڭ پادىشاھى نەمرۇد ئىبنى كەنئان ئىبنى كوشى ئىبنى سام ئىبنى نۇھ ئىدى. بۇ نەمرۇد ئىبنى فالىخ ئىبنى ئابىر ئىبنى شالىخ ئىبنى ئەرفەخشەز ئىبنى سام ئىبنى نۇھ دەپمۇ ئاتىلىدۇ. بىرىنچىسى: مۇجاھىد ۋە باشقىلارنىڭ سۆزىدۇر. مۇجاھىد مۇنداق دەيدۇ: كۈن چىقىشتىن تارتىپ كۈن پېتىشقىچە دۇنيانىڭ پادىشاھى بولغان تۆت كىشى باردۇر. بۇنىڭ ئىككىسى مۆمىن ۋە ئىككىسى كاپىردۇر. ئىككى مۆمىن بولسا داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى سۇلەيمان ئەلەيھىسسالام بىلەن ئىسكەندەر زۇلقەرنەيندۇر. ئىككى كاپىر بولسا نەمروز ياكى نەمرۇد بىلەن بوختۇننەسسىردۇر.

﴿پەرۋەردىگارى توغرىسىدا ئىبراھىم بىلەن مۇنازىرىلەشكەن، ﷲ نىڭ ئاتا قىلغان پادىشاھلىقى ئۇنى ئىبراھىم بىلەن مۇنازىرىلىشىشكە ئېلىپ كەلگەن ئادەم (يەنى نەمرۇد) نى كۆرمىدىڭمۇ؟﴾ يەنى ئى مۇھەممەد! سەن پەرۋەردىگارىڭ ھەققىدە (ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بىلەن مۇنازىرىلەشكەن كىشىنى كۆرمىدىڭمۇ؟) ئۇ كىشىدىن كېيىن پىرئەۋن ئادەملىرىگە: ﴿ئى كاتتىلار! مەن ئۆزەمدىن باشقا يەنە بىر ئىلاھىڭ بارلىقىنى بىلمەيمەن﴾[1] دېگەنگە ئوخشاش ئۇمۇ ئۆزىدىن باشقا بىر ئىلاھنىڭ بارلىقىدىن تاناتتى. ئۇنىڭ بۇ دەرىجىدە ھەددىدىن ئېشىپ كېتىشىگە ۋە كۇپۇرلۇق قىلىشىغا ئۇنىڭ تەكەببۇرلىقى ۋە ئۇزۇن مۇددەت پادىشاھ بولۇپ تۇرۇشى سەۋەب بولدى.

بۇ كاپىر ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامدىن ئۇ، ئىشىنىشكە چاقىرىۋاتقان پەرۋەردىگارىنىڭ بارلىقىغا پاكىت تەلەپ قىلغاندا، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: ﴿مېنىڭ پەرۋەردىگارىم (ئۆلۈكنى) تىرىلدۈرەلەيدۇ، (تىرىكنى) ئۆلتۈرەلەيدۇ﴾ يەنى سەن كۆرۈپ تۇرۇۋاتقان بارلىق نەرسىلەرنىڭ يوقلۇقتىن بارلىققا كېلىشى ۋە بارلىقتىن يوق بولۇپ كېتىشى بۇ ئىشلارنى ئۆز ئىختىيارى بىلەن قىلىۋاتقان بىر زاتنىڭ بارلىقىغا روشەن بىر پاكىتتۇر. چۈنكى، بۇ نەرسىلەر ئۆزلۈكىدىن پەيدا بولۇپ قالمىدى. ئۇنداق بولغان ئىكەن، ئۇ نەرسىلەرنى يوق يەردىن پەيدا قىلغۇچىنىڭ بولۇشى زۆرۈردۇر. ئۇ بولسا شېرىكى يوق تەنھا، ئىبادەتنى ئۇنىڭغىلا قىلىشقا مەن دەۋەت قىلغان پەرۋەردىگارىمدۇر.

ئاندىن نەمرۇد مۇنداق دېدى: ﴿مەنمۇ (ئۆلۈكنى) تىرىلدۈرەلەيمەن، (تىرىكنى) ئۆلتۈرەلەيمەن﴾ قەتادە، مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق ۋە سۇددى قاتارلىقلار مۇنداق دەيدۇ: ئۆلۈمگە لايىق بولغان ئىككى كىشى نەمرۇدنىڭ قېشىغا كەلتۈرۈلدى. ئاندىن ئۇ ئىككىسىنىڭ بىرىنى ئۆلتۈرۈۋېتىشكە بۇيرۇدى، ئۇ ئۆلتۈرۈلدى. يەنە بىرىنى ئۆلتۈرمەي قويۇپ بېرىپ، مانا بۇ تىرىلدۈرۈش ۋە ئۆلتۈرۈش دېگەنلىك بولىدۇ، دېدى. بۇ كاپىرنىڭ قىلغان ئىشى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئۇچۇن قانائەتلىنەرلىك جاۋاب بولمىسىمۇ ئۇ بۇ ئىشى بىلەن بۇ ئورۇندا ئۆزىنىڭ تېخىمۇ تەكەببۇر ۋە جاھىللىقىنى ۋە ئۆزىنىڭ ئۆلتۈرۈپ تىرىلدۈرەلەيدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ قويماقچى بولدى.

شۇڭا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا مۇنداق دېدى: ﴿ﷲ ھەقىقەتەن كۈننى شەرقتىن چىقىرالايدۇ، (خۇدالىق دەۋاسى قىلىدىغان بولساڭ) سەن ئۇنى غەربتىن چىقىرىپ باققىن﴾ يەنى سەن دەۋا قىلغاندەك تىرىلدۈرەلەيدىغان ۋە ئۆلتۈرەلەيدىغان بولساڭ، تىرىلدۈرەلەيدىغان ۋە ئۆلتۈرەلەيدىغان

---

[1] سۈرە قەسەس 38- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

زات پۈتۈن مەخلۇقاتلارنى يارىتالايدۇ ۋە ئاسمان ـ زېمىننىڭ ۋە ئۇنىڭ ئىچىدىكى پىلانىتلارنىڭ ھەرىكەتلىرىنى ئۆزى خالىغانچە باشقۇرالايدۇ. كۈن ھەركۈنى شەرق تەرەپتىن چىقىدۇ، ئەگەر سەن دېگەنىدەك تىرىلدۈرەلەيدىغان ۋە ئۆلتۈرەلەيدىغان ئىلاھ بولساڭ، كۈننى غەرب تەرەپتىن چىقىرىپ باقامسەن؟ (دېدى). ئۇ (كاپىر) بۇنى قىلالمايدىغانلىقىنى ۋە بۇ ئورۇندا تەكەببۇرلۇق قىلىشقا ئاجىز كەلگەنلىكىنى بىلىپ، يېڭىلگەنلىكىگە تەن بېرىپ بىر ئېغىزمۇ گەپ قىلالمىدى.

﴿الله زالىم قەۋمنى ھىدايەت قىلمايدۇ﴾ يەنى (الله) زالىملارغا پاكىت ۋە ئىسپاتلارنى (ئۇلارنىڭ ئېغىزلىرىغا) سېلىپ بەرمەيدۇ. بەلكى ئۇلارنىڭ پاكىتلىرى پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا ھەق ئەمەستۇر. ئۇلارغا (الله نىڭ) غەزىپى ۋە قاتتىق ئازابى باردۇر.

سۇددى مۇنداق دېدى: ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بىلەن نەمرودنىڭ ئارىلىقىدا بولغان بۇ مۇنازىرە ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئوتتىن چىققاندىن كېيىن بولغان بولۇپ، ئۇ نەمرۇد بىلەن كۆرۈشۈپ باقمىغان ئىدى. پەقەت شۇ كۈنىلا (ئوتتىن چىققان كۈن) پادىشاھ (نەمرۇد) بىلەن بىر يەرگە كېلىپ يۈزلەشكەن. ئاندىن ئۇ ئىككىسىنىڭ ئارىلىقىدا يۇقىرىقى مۇنازىرە بولغان.

* * * * * * *

أَوْ كَٱلَّذِى مَرَّ عَلَىٰ قَرْيَةٍ وَهِىَ خَاوِيَةٌ عَلَىٰ عُرُوشِهَا قَالَ أَنَّىٰ يُحْىِۦ هَٰذِهِ ٱللَّهُ بَعْدَ مَوْتِهَا ۖ
فَأَمَاتَهُ ٱللَّهُ مِائَةَ عَامٍ ثُمَّ بَعَثَهُۥ ۖ قَالَ كَمْ لَبِثْتَ ۖ قَالَ لَبِثْتُ يَوْمًا أَوْ بَعْضَ يَوْمٍ ۖ قَالَ بَل لَّبِثْتَ
مِائَةَ عَامٍ فَٱنظُرْ إِلَىٰ طَعَامِكَ وَشَرَابِكَ لَمْ يَتَسَنَّهْ ۖ وَٱنظُرْ إِلَىٰ حِمَارِكَ وَلِنَجْعَلَكَ ءَايَةً لِّلنَّاسِ ۖ
وَٱنظُرْ إِلَى ٱلْعِظَامِ كَيْفَ نُنشِزُهَا ثُمَّ نَكْسُوهَا لَحْمًا ۚ فَلَمَّا تَبَيَّنَ لَهُۥ قَالَ أَعْلَمُ أَنَّ ٱللَّهَ عَلَىٰ
كُلِّ شَىْءٍ قَدِيرٌ ﴿٢٥٩﴾

*ياكى سەن تام، ئۆگزىلىرى يىقىلىپ ۋەيران بولغان (خارابە) شەھەر (يەنى بەيتۇلمۇقەددەس) دىن ئۆتكەن كىشىنى (يەنى ئۇزەيرنى) كۆرمىدىڭمۇ؟ ئۇ (ئەجەبلىنىپ): «الله بۇ شەھەرنىڭ ئۆلگەن ئاھالىسىنى قانداق تىرىلدۈرەر؟» دېدى. الله ئۇنى يۈز يىل ئۆلۈك ھالىتىدە تۇرغۇزۇپ ئاندىن (كامالى قۇدرىتىنى كۆرسىتىش ئۈچۈن) تىرىلدۈردى. الله (پەرىشتە ئارقىلىق) ئۇنىڭدىن: «(بۇھالەتتە) قانچىلىك تۇردۇڭ؟» دەپ سورىدى. ئۇ: «بىركۈن ياكى بىر كۈنگە يەتمەيدىغان ۋاقىت تۇردۇم» دېدى. الله ئېيتتى: «ئۇنداق ئەمەس (تولۇق) 100 يىل تۇردۇڭ! يېمەك ئىچمىكىڭگە قارىغىنكى، بۇزۇلمىغان؛ ئېشىكىڭگە قارىغىنكى (ئۇنىڭ سۆڭەكلىرى چىرىپ كەتكەن). (ساڭا يۇقىرىقىدەك ئادەتتىن تاشقىرى ئىشلارنى قىلغانلىقىمىز) سېنى بىز كىشىلەرگە (قۇدرىتىمىزنىڭ) دەلىلى قىلىش ئۈچۈندۇر. بۇ سۆڭەكلەرگە قارىغىنكى، ئۇنى قانداق قۇراشتۇرىمىز، ئاندىن ئۇنىڭغا گۆش قوندۇرىمىز. (يۇقىرىقى ئىشلار) ئۇنىڭغا ئېنىق بولغان چاغدا (يەنى ئۇ روشەن مۆجىزىلەرنى كۆرگەن چاغدا)، ئۇ: «مەن الله نىڭ ھەممە نەرسىگە قادىر ئىكەنلىكىنى بىلدىم» دېدى*﴿259﴾.

ئۇزەير ئەلەيھىسسالامنىڭ قىسسىسى توغرىسىدا

**﴿ياكى سەن تام، ئۆگزىلىرى يىقىلىپ ۋەيران بولغان (خارابە) شەھەر (يەنى بەيتۇلمۇقەددەس) دىن ئۆتكەن كىشىنى (يەنى ئۇزەيرنى) كۆرمىدىڭمۇ؟﴾** بۇ ئايەت بىلەن يۇقىرىدىكى ئايەتنىڭ مەنە جەھەتتە باغلىنىشلىقى باردۇر.

ئىبنى ئەبۇھاتەم ناجىيە ئىبنى كەئبىدىن ئەلى ئىبنى ئەبۇتالىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: (ئۇ خاراب شەھەردىن ئۆتكەن كىشى) ئۇزەيردۇر. ئۇ كىشىنىڭ (ئۇزەير) ئىكەنلىكىنى ئىبنى جەرىرمۇ ناجىيەدىن رىۋايەت قىلدى.

ئىبنى جەرىر ۋە ئىبنى ئەبۇھاتەم، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما، ھەسەن، قەتادە، سۇددى ۋە سۇلەيمان ئىبنى بەرىدە قاتارلىقلارنىڭمۇ (ئۇ كىشى ئۇزەير) دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلدى. مۇجاھىد ئىبنى جەبەر: ئۇ ئىسرائىل ئەۋلادىدىن بولغان بىر كىشى دېدى. ئۇ شەھەر بولسا بەيتۇلمۇقەددەستۇر. ئۇنى بۇختۇننەسرى ۋەيران قىلىپ ۋە ئۇ يەردىكى ئادەملەرنىڭ ھەممىسىنى ئۆلتۈرۈپ بولغاندىن كېيىن ئۇ، ئۇيەردىن ئۆتكەن ئىدى.

**﴿سەن تام، ئۆگزىلىرى يىقىلىپ ۋەيران بولغان (خارابە) شەھەر﴾** ئاندىن ئۇ بۇنىڭ كاتتا بىر ھەشەمەتلىك قۇرۇلۇشى بولۇپ كېيىن ۋەيران بولغانلىقىنى كۆرۈپ ئويلىنىپ تۇرۇپ مۇنداق دەۋەتتى: **﴿اللہ بۇ شەھەرنىڭ ئۆلگەن ئاھالىسىنى قانداق تىرىلدۈرەر؟﴾** (ئۇنىڭ بۇنداق) دېيىشى ئۇنىڭ (شەھەرنىڭ) ھەددىدىن زىيادە ۋەيران بولغانلىقىنى ۋە ئۇنىڭ بۇرۇنقى ئەسلىگە قايتىشىنىڭ ئېھتىمالدىن يىراقلىقىنى كۆرگەنلىكى ئۈچۈندۇر.

**﴿اللہ ئۇنى 100 يىل ئۆلۈك ھالىتىدە تۇرغۇزۇپ ئاندىن (كامالى قۇدرىتىنى كۆرسىتىش ئۈچۈن) تىرىلدۈردى﴾** ئۇ شەھەر ئۇزەير ئۆلۈپ يەتمىش يىلدىن كېيىن (بۇرۇنقىدەك) ئاۋات قىلىنىدى. ئۇنىڭدا ئولتۇرۇشلۇق ئائىلىلەرمۇ كۆپىيىپ قالدى. ئىسرائىل ئەۋلادلىرىمۇ ئۇنىڭغا قايتىپ كەلدى. اللہ ئۇزەيرنى ئۆلۈپ كەتكەندىن كېيىن (تىرىلدۈرۈپ)، ئورنىدىن قوزغىغاندا اللہ ئۇنىڭغا بەدىنىنى قانداق تىرىلدۈرىدىغانلىقىنى كۆرسىتىش ئۈچۈن، بىرىنچى بولۇپ ئۇنىڭ ئىككى كۆزىگە جان كىرگۈزدى. (ئۇنىڭ پۈتۈن بەدىنىگە) جان كىرگۈزۈپ بولغاندا: **﴿اللہ (پەرىشتە ئارقىلىق) ئۇنىڭدىن: «(بۇ ھالەتتە) قانچىلىك تۇردۇڭ؟» دەپ سورىدى﴾** ئالىملار مۇنداق دەيدۇ: (اللہ) ئەتىگەن ۋاقتىدا ئۇزەيرنىڭ جېنىنى ئالدى. ئاندىن ئۇنى تىرىلدۈرگەندە كۈن قايرىلغان ئىدى. ئۇ كۈننىڭ كىرىپ كەتمىگەنلىكىنى كۆرۈپ، ئۇ مەن ئۆلۈپ قالغان كۈننىڭ ئۆزى دەپ گۇمان قىلىپ: **﴿ئۇ: «بىركۈن ياكى بىر كۈنگە يەتمەيدىغان ۋاقىت تۇردۇم» دېدى﴾** ئېيتىشلارغا قارىغاندا ئۇنىڭ بىلەن بىللە ئۈزۈم، ئەنجۈر ۋە مېۋە سۈيى بار ئىدى. مېۋە سۈيىنىڭمۇ بۇزۇلۇپ كەتمىگەنلىكىنى ۋە مېۋىلەرنىڭمۇ سېسىپ قالمىغانلىقىنى كۆردى.

**﴿ئېشىكىڭگە قارىغىنكى (ئۇنىڭ سۆڭەكلىرى چىرىپ كەتكەن)﴾** يەنى اللہ نىڭ ئۇنى قانداق تىرىلدۈرىدىغانلىقىغا قاراپ تۇرغىن **﴿(ساڭا يۇقىرىقىدەك ئادەتتىن تاشقىرى ئىشلارنى قىلغانلىقىمىز) سېنى بىز كىشىلەرگە (قۇدرىتىمىزنىڭ) دەلىلى قىلىش ئۈچۈندۇر﴾** يەنى قىيامەتنىڭ ھەق ئىكەنلىكىگە پاكىت قىلىمىز.

**﴿بۇ سۆڭەكلەرگە قارىغىنكى، ئۇنى قانداق قۇراشتۇرىمىز﴾** يەنى بىز سۆڭەكلەرنى جەملەيمىز، ئاندىن ئۆزئارا قۇراشتۇرىمىز. **﴿ئاندىن ئۇنىڭغا گۆش قوندۇرىمىز﴾** سۇددى ۋە باشقىلار مۇنداق دەيدۇ: ئۇنىڭ ئېشىكىنىڭ سۆڭەكلىرى ئۇنىڭ ئوڭ ۋە سول تەرىپىدە چېچىلىپ تۇراتتى. ئۇ سۆڭەكلەر ئاقىرىپ

كەتكەنلىكتىن پارقىراپ تۇراتتى. ئاندىن الله بىر شامالنى ئەۋەتىپ شۇ يەردىكى چېچىلىپ كەتكەن سۆڭەكلەرنى بىر يەرگە يىغدى. ئاندىن ھەر بىر سۆڭەكنى ئۆزىنىڭ ئورنىغا قۇراشتۇردى .شۇنىڭ بىلەن ئۇ گۆشى يوق سۆڭەكتىن بولغان بىر ئېشەككە ئايلاندى. ئاندىن الله ئۇنىڭغا گۆش، پەي، تومۇر ۋە تېرە قوندۇردى. الله بىر پەرىشتىنى ئەۋەتتى. ئاندىن ئۇ (پەرىشتە) ئېشەكنىڭ بۇرنىغا پۈۋلىدى. ئاندىن الله تائالانىڭ ئىزنى بىلەن ئۇنىڭغا جان كىرىپ ھاڭرىدى.

بۇ ئىشلارنىڭ ھەممىسى ئۇزەيرنىڭ كۆز ئالدىدا بولدى. بۇ ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى ئۇ ئۆز كۆزى بىلەن كۆرۈپ ئۇنىڭغا ئىشەنگەن ھالدا مۇنداق دېدى: ﴿**(يۇقىرىقى ئىشلار) ئۇنىڭغا ئېنىق بولغان چاغدا (يەنى ئۇ روشەن مۆجىزىلەرنى كۆرگەن چاغدا)، ئۇ: «مەن الله نىڭ ھەممە نەرسىگە قادىر ئىكەنلىكىنى بىلدىم» دېدى**﴾ يەنى مەن بۇنى بىلگۈچىدۇرمەن، شەكسىز مەن ئۇنى ئۆز كۆزۈم بىلەن كۆردۇم، مەن بۇ ئىشنى مېنىڭ زامانىمدىكى كىشىلەردىن ياخشىراق بىلىمەن.

* * * * * * *

وَإِذْ قَالَ إِبْرَٰهِـۧمُ رَبِّ أَرِنِى كَيْفَ تُحْىِ ٱلْمَوْتَىٰ ۖ قَالَ أَوَلَمْ تُؤْمِن ۖ قَالَ بَلَىٰ وَلَـٰكِن
لِّيَطْمَئِنَّ قَلْبِى ۖ قَالَ فَخُذْ أَرْبَعَةً مِّنَ ٱلطَّيْرِ فَصُرْهُنَّ إِلَيْكَ ثُمَّ ٱجْعَلْ عَلَىٰ كُلِّ جَبَلٍ مِّنْهُنَّ جُزْءًا ثُمَّ
ٱدْعُهُنَّ يَأْتِينَكَ سَعْيًا ۚ وَٱعْلَمْ أَنَّ ٱللَّهَ عَزِيزٌ حَكِيمٌ ﴿٢٦٠﴾

***ئۆز ۋاقتىدا ئىبراھىم: «پەرۋەردىگارىم! ئۆلۈكلەرنى قانداق تىرىلدۈرىدىغانلىقىڭنى ماڭا كۆرسەتكىن» دېدى. الله: «(ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرەلەيدىغانلىقىمغا) ئىشەنمىدىڭمۇ؟» دېدى. ئىبراھىم: «ئىشەندىم، لېكىن كۆڭلۈم (تېخىمۇ) قارار تاپسۇن ئۈچۈن (كۆرۈشنى تىلەيمەن)» دېدى. الله ئېيتتى: «قۇشتىن تۆتنى ئالغىن، ئۇلارنى ئۆزەڭگە توپلىغىن (يەنى ئۇلارنى پارچىلاپ گۆشلىرى بىلەن پەيلىرىنى ئارىلاشتۇرغىن)، ئاندىن ھەر بىرتاغقا ئۇلاردىن بىر بۆلۈكىنى قويغىن، ئاندىن ئۇلارنى چاقىرغىن، سېنىڭ ئالدىڭغا ئۇلار چاپسان كېلىدۇ». بىلگىنكى، الله غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر***﴿260﴾.

## ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ پەرۋەردىگارىدىن ئۆلۈكنى قانداق تىرىلدۈرىدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ قويۇشنى سورىغانلىقى توغرىسىدا

ئالىملار ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇنى سورىغانلىقى توغرىسىدا نۇرغۇنلىغان سەۋەبلەرنى بايان قىلدى. ئۇ سەۋەبلەرنىڭ بىرى ئۇ نەمرۇدقا: ﴿**مېنىڭ پەرۋەردىگارىم (ئۆلۈكنى) تىرىلدۈرەلەيدۇ، (تىرىكنى) ئۆلتۈرەلەيدۇ**﴾ دېگەن ۋاقتىدا بۇنى ئۆز كۆزى بىلەن كۆرۈپ بۇ ھەقتە ناھايىتى ئىشەنچلىك پاكىتقا ئېرىشىشنى ئارزۇ قىلىپ مۇنداق دېدى: ﴿**ئۆز ۋاقتىدا ئىبراھىم: «پەرۋەردىگارىم! ئۆلۈكلەرنى قانداق تىرىلدۈرىدىغانلىقىڭنى ماڭا كۆرسەتكىن» دېدى. الله: «(ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرەلەيدىغانلىقىمغا) ئىشەنمىدىڭمۇ؟» دېدى. ئىبراھىم: «ئىشەندىم، لېكىن كۆڭلۈم (تېخىمۇ) قارار تاپسۇن ئۈچۈن (كۆرۈشنى تىلەيمەن)» دېدى**﴾.

بۇ ھەقتە ئىمام بۇخارى، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بىز ئىبراھىمدىنمۇ بەكرەك شەكلىنىشقا ھەقلىقتۇرمىز. چۈنكى، ئۇ:

**﴿ئۆز ۋاقتىدا ئىبراھىم: «پەرۋەردىگارىم! ئۆلۈكلەرنى قانداق تىرىلدۈرىدىغانلىقىڭنى ماڭا كۆرسەتكىن»﴾** دېدى. الله: **﴿«(ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرەلەيدىغانلىقىمغا) ئىشەنمىدىڭمۇ؟»﴾** دېدى. ئۇ: **﴿«ئىشەندىم، لېكىن كۆڭلۈم (تېخىمۇ) قارار تاپسۇن ئۈچۈن (كۆرۈشنى تىلەيمەن)»﴾** دېدى». بۇ ھەدىسنىڭ مەنىسى: شەكسىز بىز ناھايىتى ئىشەنچلىك پاكىتنى تەلەپ قىلىشقا ھەقلىقتۇرمىز.

## ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا بېرىلگەن جاۋاب توغرىسىدا

**﴿الله ئېيتتى: «قۇشتىن تۆتنى ئالغىن، ئۇلارنى ئۆزەڭگە توپلىغىن (يەنى ئۇلارنى پارچىلاپ گۆشلىرى بىلەن پەيلىرىنى ئارىلاشتۇرغىن)، ئاندىن ھەر بىرتاغقا ئۇلاردىن بىر بۆلۈكىنى قويغىن، ئاندىن ئۇلارنى چاقىرغىن، سېنىڭ ئالدىڭغا ئۇلار چاپسان كېلىدۇ»﴾** بۇ ئۇچار قۇشنىڭ قايسى قۇش ئىكەنلىكىدە ئالىملار ئىختىلاپ قىلىشىپ قالدى. ئەمەلىيەتتە بۇ ئىختىلاپنىڭ ھېچقانداق پايدىسى يوقتۇر. ئەگەر ئۇچار قۇشنىڭ قايسى قۇش ئىكەنلىكىنى ئېنىق بىلگەنگە پايدا بولىدىغان بولسا، الله ئۇنى ئوچۇق بايان قىلاتتى.

**﴿ئۇلارنى ئۆزەڭگە توپلىغىن﴾** بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما، ئىكرىمە، سەئىد ئىبنى جۇبەير، ئەبۇمالىك، ئەبۇئەسۋەد، ۋەھب ئىبنى مونەببە، ھەسەن، سۇددى ۋە باشقىلار مۇنداق دەيدۇ: يەنى ئۇ قۇشلارنى پارچىلىغىن.

ئاندىن ئالىملار مۇنداق دەپ بايان قىلىدۇ: ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئۇچار قۇشتىن تۆتنى ئېلىپ كېلىپ ئۇلارنى ئۆلتۈرۈپ پارچىلىدى. ئۇلارنىڭ تۈكلىرىنى يۇڭداپ ئۇلارنى تىتما - تىتما قىلىپ بىرىنى بىرىگە ئارىلاشتۇردى. ئاندىن (ئارىلاشتۇرۇلغان ئۇچار قۇشنىڭ گۆشى ۋە سۆڭەكلىرىنى) بىر نەچچىگە بۆلۈپ بىر بۆلۈكىنى بىر تاغقا، يەنە بىر بۆلۈكىنى يەنە بىر تاغقا چاچتى. تۆت تاغقا چاچتى دېگۈچىلەرمۇ بار. يەتتە تاغقا چاچتى دېگۈچىلەرمۇ بار.

ئىبنى ئابباس مۇنداق دەيدۇ: ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام قولىدا ئۇلارنىڭ باشلىرىنى تۇتۇپ تۇردى. ئاندىن الله ئۇنى تاغقا چاچقان ئۇچار قۇشنىڭ پارچىلىرىنى چاقىرىشقا بۇيرۇدى. ئۇ ئۇلارنى الله ئۇنى بۇيرۇغانىدەك ئۇسۇلدا چاقىردى. ئاندىن ئۇ تۈكلەرنىڭ تۈككە، قاننىڭ قانغا، گۆشنىڭ گۆشكە قوشۇلغانلىقىنى ۋە ھەر بىر ئۇچار قۇشنىڭ پارچىلىرى بىر - بىرى بىلەن تۇتۇشۇپ ئۆزىنىڭ ئەسلىدىكى شەكلىگە كەلگەنلىكىنى كۆرۈشكە باشلىدى. ئۇنىڭ ئۇلارنى تېخىمۇ ياخشى كۆرۈۋېلىشى ئۈچۈن ئۇلار ئۇنىڭ ئالدىغا (ئۇچماي) مېڭىپ كەلدى. ھەر بىر قۇش ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ قولىدىكى بېشىنى ئالغىلى (ئۇنىڭ ئالدىغا) كېلىشكە باشلىدى. ئەگەر (ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام) ئۇنىڭغا ئۆزىنىڭ بېشىدىن باشقا بىر باشنى بەرسە ئۇ قۇش ئۇنىڭغا ئۇنىمىدى. ئەگەر ئۇ ئۇنىڭغا ئۆزىنىڭ بېشىنى بەرسە ئۇ الله تائالانىڭ قۇدرىتى بىلەن جىسمىغا قۇراشتۇرۇلۇپ قالدى.

**﴿بىلگىنكى، الله غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر﴾** ئۇنى ھېچقانداق نەرسە يېڭەلمەيدۇ. ئۇ خالىغان ھەر قانداق نەرسە ھېچ بىر توسالغۇسىز بولىدۇ. چۈنكى، ئۇ ناھايىتى قۇدرەتلىكتۇر. ھەممە نەرسىنى ئۆزىگە بويسۇندۇرغۇچىدۇر. ئۇ ئۆزىنىڭ ئىشلىرىدا، سۆزلىرىدە ۋە يولغا قويغان ئىشلىرىدا ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر.

**﴿«ئىشەندىم، لېكىن كۆڭلۈم (تېخىمۇ) قارار تاپسۇن ئۈچۈن (كۆرۈشنى تىلەيمەن)»﴾**
ئابدۇرازاق ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مېنىڭ قارىشىمچە قۇرئاندا بۇ ئايەتتىن باشقا (الله نىڭ رەھمىتى بەك) ئۈمىد قىلىنىدىغان ئايەت يوقتۇر.

ئىبنى ئەبۇھاتەم، مۇھەممەد ئىبنى مونكەدىرنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئىبنى ئابباس ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى ئىبنى ئاسقا ئۇچرىشىپ قېلىپ: سېنىڭ قارىشىڭچە قۇرئاننىڭ ئىچىدە قايسى ئايەتتە الله تائالانىڭ رەھمىتى بەك ئۈمىد قىلىنىدۇ؟ دېدى. ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى الله تائالانىڭ: ﴿(ئى مۇھەممەد! مېنىڭ تىلىمدىن) ئېيتقىنكى، «(گۇناھلارنى قىلىۋېرىپ) ئۆزلىرىگە جىنايەت قىلغان بەندىلىرىم! الله نىڭ رەھمىتىدىن ئۈمىدسىزلەنمەڭلار. الله ھەقىقەتەن (خالىغان ئادەمنىڭ) جىمى گۇناھلىرىنى مەغپىرەت قىلىدۇ، شۈبھىسىزكى، الله ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر﴾[1] دېگەن ئايەت، دەپ جاۋاب بەردى. ئىبنى ئاببا س مەن الله تائالانىڭ: ﴿ئۆز ۋاقتىدا ئىبراھىم: «پەرۋەردىگارىم! ئۆلۈكلەرنى قانداق تىرىلدۈرىدىغانلىقىڭنى ماڭا كۆرسەتكىن» دېدى. الله: «(ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرەلەيدىغانلىقىمغا) ئىشەنمىدىڭمۇ؟» دېدى. ئىبراھىم: «ئىشەندىم...﴾ دېگەن ئايەتتە الله تائالانىڭ رەھمىتى (بەك ئۈمىدلىكرەكمىكىن) دەيمەن، دېدى. (چۈنكى، الله) ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ﴿ئىشەندىم﴾ دېگەن ئايىتىگە رازى بولدى. بۇ ئايەت شەيتاننىڭ كىشىلەرنىڭ دىلىدا پەيدا قىلغان ۋەسۋەسىنى يوقىتىش ئۈچۈندۇر، دېدى.

* * * * * * *

مَّثَلُ ٱلَّذِينَ يُنفِقُونَ أَمۡوَٰلَهُمۡ فِي سَبِيلِ ٱللَّهِ كَمَثَلِ حَبَّةٍ أَنۢبَتَتۡ سَبۡعَ سَنَابِلَ فِي كُلِّ سُنۢبُلَةٖ مِّاْئَةُ حَبَّةٖۗ وَٱللَّهُ يُضَٰعِفُ لِمَن يَشَآءُۚ وَٱللَّهُ وَٰسِعٌ عَلِيمٌ ﴿٢٦١﴾

*الله نىڭ يولىدا پۇل ـ مېلىنى سەرپ قىلغانلارنىڭ (سەرپ قىلغان نەرسىسى يەرگە تېرىلىپ) يەتتە باشاق چىقارغان، ھەر باشىقىدا 100 دان تۇتقان بىر دانىغا ئوخشايدۇ. الله خالىغان بەندىسىگە ھەسسىلەپ ساۋاب بېرىدۇ. الله نىڭ مەرھەمىتى (چەكلىك ئەمەس) كەڭدۇر (الله مال سەرپ قىلغۇچىنىڭ نىيىتىنى بىلگۈچىدۇر)* ﴿261﴾.

[1] سۈرە زۇمەر 53- ئايەت.

## الله نىڭ يولىدا سەرپ قىلىنغان پۇل ـ مالغا بېرىلىدىغان ساۋاب توغرىسىدا

بۇ الله تائالانىڭ الله يولىدا ۋە ئۇنىڭ رازىلىقىنى ئىزدەپ (ئۆزىنىڭ مال ـ مۈلكىنى) سەرپ قىلغان كىشىگە ساۋابىنى نەچچە ھەسسىلەپ بېرىدىغانلىقى ۋە بىر ياخشىلىق ئۈچۈن 700 ھەسسىگىچە ساۋاب بېرىدىغانلىقىغا كەلتۈرگەن مىسالىدۇر. (الله بۇ مىسالنى كەلتۈرۈپ) مۇنداق دەيدۇ: **﴿الله نىڭ يولىدا پۇل ـ مېلىنى سەرپ قىلغانلارنىڭ (سەرپ قىلغان نەرسىسى يەرگە تېرىلىپ) يەتتە باشاق چىقارغان، ھەر باشىقىدا 100 دان تۇتقان بىر دانىغا ئوخشايدۇ﴾** سەئىد ئىبنى جۇبەير مۇنداق دەيدۇ: يەنى الله نىڭ دەرگاھىدا ساۋاب بولىدىغان ئىش ئۈچۈن دېگەنلىك بولىدۇ.

مەكھۇل مۇنداق دەيدۇ: يەنى (مال ـ مۈلۈكنى) ئات ئېلىپ قويۇش، قورال ۋە باشقا تەييارلىقلارغا ئوخشاش الله تائالانىڭ يولىدىكى جىھادقا لازىملىق نەرسىلەر ئۈچۈن ئىشلىتىش دېگەنلىك بولىدۇ. بۇ مىسال (كىشىلەرنىڭ) ئېسىدە قېلىشتا (بىر ياخشىلىقنى) 700 گىچە ئاۋۇتۇپ بېرىمىز، دەپ 700نىڭ (ئىسمىنى) زىكرى قىلغاندىن ياخشىراق. (چۈنكى)، بۇ مىسالدا خوددى ياخشى يەرگە زىرائەت تېرىغان كىشىنىڭ زىرائىتى ئۆسۈپ ئاۋۇپ چىققاندەك الله ياخشى ئىش قىلغان كىشىگە ھەسسىلەپ ئەجىر بېرىدىغانلىقىغا ئىشارەت باردۇر. بىر ياخشىلىقنىڭ 700 ھەسسىگىچە ئاۋۇيدىغانلىقىنى بايان قىلىپ تۆۋەندىكى ھەدىسلەر كەلدى.

ئىمام ئەھمەد، ئەبۇمەسئۇدنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىر كىشى الله نىڭ يولىدا بۇرنىغا (چۇلۇك) ئۆتكۈزۈپ قويىغان بىر تۆگىنى سەدىقە قىلدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا): «ئۇ (ساڭا) قىيامەت كۈنى بۇرنىغا (چۇلۇك) ئۆتكۈزۈلگەن 700 تۆگە بولۇپ كېلىدۇ» دېدى. ئىمام مۇسلىمنىڭ رىۋايىتىدە (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا): «بۇنىڭ ئۈچۈن ساڭا قىيامەت كۈنى 700 تۆگە بار» دېدى.

ئىمام ئەھمەد، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئادەم بالىسىنىڭ روزا تۇتقاندىن باشقا ئەمەل ـ ئىبادىتىنىڭ ساۋابى نەچچە ھەسسىگىچە كۆپەيتىپ بېرىلىدۇ. بىر ياخشىلىققا 10دىن ھەتتا 700 گىچىلىك ساۋاب بېرىلىدۇ. الله خالىغىنى بويىچە كۆپەيتىپ بېرىدۇ. (ئەمما روزا توغرىسىدا) الله مۇنداق دەيدۇ: روزا تۇتقانىنىڭ ساۋابى مەن ئۈچۈندۇر. ئۇنىڭ مۇكاپاتىنى ئۆزەم بېرىمەن. ئۇ مېنى دەپ ئوزۇقلىنىشنى ۋە جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشنى تەرك ئەتتى. روزا تۇتقان كىشى ئۈچۈن ئىككى خۇشاللىق باردۇر. بىر خۇشاللىق ئىپتار قىلغاندا، (يەنە) بىر خۇشاللىق (قىيامەت كۈنى) ئۆزىنىڭ پەرۋەردىگارى بىلەن ئۇچراشقاندا. شەكسىز روزا تۇتقان كىشىنىڭ ئاغزىنىڭ پۇرىقى الله تائالانىڭ دەرگاھىدا ئىپارنىڭ پۇرىقىدىنمۇ خۇشبۇيراق پۇرايدۇ. روزا (دوزاختىن توسۇپ تۇرىدىغان) پەردىدۇر».

**﴿الله خالىغان بەندىسىگە ھەسسىلەپ ساۋاب بېرىدۇ﴾** يەنى ئۇ ھەسسىلەپ بېرىش قىلغان ئەمەل ئىبادەتتىكى ئىخلاسىغا قارىتا بولىدۇ. **﴿الله نىڭ مەرھەمىتى (چەكلىك ئەمەس) كەڭدۇر (الله مال سەرپ قىلغۇچىنىڭ نىيىتىنى بىلگۈچىدۇر)﴾** ئۇنىڭ مەرھەمىتى ئۇنىڭ مەخلۇقاتلىرىدىن جىقتۇر. ئۇ مەرھەمەتكە ھەقلىق كىشىنى ۋە ھەقسىز كىشىنى بىلگۈچىدۇر.

* * * * * * *

ٱلَّذِينَ يُنفِقُونَ أَمْوَٰلَهُمْ فِى سَبِيلِ ٱللَّهِ ثُمَّ لَا يُتْبِعُونَ مَآ أَنفَقُواْ مَنًّا وَلَآ أَذًى ۙ لَّهُمْ أَجْرُهُمْ
عِندَ رَبِّهِمْ وَلَا خَوْفٌ عَلَيْهِمْ وَلَا هُمْ يَحْزَنُونَ ﴿٢٦٢﴾ ۞ قَوْلٌ مَّعْرُوفٌ وَمَغْفِرَةٌ خَيْرٌ مِّن صَدَقَةٍ
يَتْبَعُهَآ أَذًى ۗ وَٱللَّهُ غَنِىٌّ حَلِيمٌ ﴿٢٦٣﴾ يَٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُواْ لَا تُبْطِلُواْ صَدَقَٰتِكُم بِٱلْمَنِّ وَٱلْأَذَىٰ
كَٱلَّذِى يُنفِقُ مَالَهُۥ رِئَآءَ ٱلنَّاسِ وَلَا يُؤْمِنُ بِٱللَّهِ وَٱلْيَوْمِ ٱلْءَاخِرِ ۖ فَمَثَلُهُۥ كَمَثَلِ صَفْوَانٍ عَلَيْهِ تُرَابٌ
فَأَصَابَهُۥ وَابِلٌ فَتَرَكَهُۥ صَلْدًا ۖ لَّا يَقْدِرُونَ عَلَىٰ شَىْءٍ مِّمَّا كَسَبُواْ ۗ وَٱللَّهُ لَا يَهْدِى ٱلْقَوْمَ
ٱلْكَٰفِرِينَ ﴿٢٦٤﴾

*پۇل ـ مېلىنى الله يولىدا سەرپ قىلىدىغان، ئارقىسىدىن ئۇنىڭغا مىننەت قىلمايدىغان ۋە (خەير ساخاۋىتىگە ئېرىشكەنلەرنى) رەنجىتمەيدىغان كىشىلەر پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا ساۋاب تاپىدۇ، ئۇلارغا (قىيامەت كۈنى) قورقۇنچ ۋە غەم قايغۇ بولمايدۇ﴿262﴾. ياخشى سۆز ۋە كەچۈرۈش كېيىن ئەزىيەت يەتكۈزىدىغان سەدىقىدىن ئەۋزەلدۇر. الله (بەندىلەرنىڭ سەدىقىسىدىن) بىھاجەتتۇر، ھەلىمدۇر (يەنى ئەمرىگە خىلاپلىق قىلغانلارنى جازالاشقا ئالدىراپ كەتمەيدۇ)﴿263﴾. ئى مۆمىنلەر! پۇل ـ مېلىنى كىشىلەرگە كۆرسىتىش ئۈچۈن سەرپ قىلىدىغان، الله غا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرمەيدىغان كىشى (نىڭ قىلغان ئەمەلىنى بىكار قىلىۋەتكىنىگە) ئوخشاش، بەرگەن سەدىقەڭلارنى مىننەت قىلىش ۋە ئەزىيەت يەتكۈزۈش بىلەن بىكار قىلىۋەتمەڭلار. بۇنداق (پۇل ـ مېلىنى باشقىلارغا كۆرسىتىش ئۈچۈن سەرپ قىلىدىغان) ئادەم خۇددى ئۈستىگە توپا ـ چاڭ قونۇپ قالغان، قاتتىق يامغۇردىن كېيىن (يۇيۇلۇپ) بۇرۇنقىدەك بولۇپ قالغان سىلىق تاشقا ئوخشايدۇ. ئۇلار قىلغان ئەمەللىرى ئۈچۈن (ئاخىرەتتە) ھېچقانداق ساۋابقا ئىگە بولالمايدۇ. الله كاپىر قەۋمنى ھىدايەت قىلمايدۇ﴿264﴾.*

## قىلغان سەدىقىسىگە مىننەت قىلىش ۋە ئەزىيەت يەتكۈزۈشتىن توسقانلىق توغرىسىدا

الله تائالا بۇ ئايەتتە ئۆزىنىڭ يولىدا مال ـ مۈلۈكىنى سەرپ قىلغان ئۆزلىرى سەدىقە بەرگەن كىشىلەرگە، قىلغان ياخشىلىقلىرى ئۈچۈن سۆز ۋە ھەرىكەتلىرى بىلەن مىننەت قىلمىغان كىشىلەرنى مەدھىيىلەيدۇ.

﴿**رەنجىتمەيدىغان كىشىلەر**﴾ يەنى ئۇلار ئۆزلىرى ياخشىلىق قىلغان كىشىلەرگە قىلغان ياخشىلىقنى بىكار قىلىۋېتىدىغان دەرىجىدە ئەزىيەت بەرمەيدۇ. ئاندىن الله تائالا ئۇلارنىڭ شۇنداق قىلغانلىقى ئۈچۈن ئۇلارغا ناھايىتى كۆپ مۇكاپات ۋەدە قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا ساۋاب تاپىدۇ**﴾ يەنى ئۇلارنىڭ ياخشى ئىشلىرىغا (مۇكاپات) بېرىش باشقا بىرسىنىڭ قولىدا ئەمەس بەلكى الله نىڭ قولىدىدۇر.

﴿**ئۇلارغا (قىيامەت كۈنى) قورقۇنچ ۋە غەم قايغۇ بولمايدۇ**﴾ يەنى ئۇلارنىڭ ئالدىدا كېلىدىغان قىيامەتنىڭ قورقۇنچ ئىشلىرىدىن غەم قىلمايدۇ، دېگەنلىك بولىدۇ. ئۇلار بالا ـ چاقىلىرىنى ۋە مال ـ

مۆلۈكلىرىنى دۇنيادا قالدۇرۇپ كەتكەنلىكى ئۈچۈن ھەسرەتلەنمەيدۇ. چۈنكى، ئۇلار ئۆزلىرى دۇنيادا تاشلاپ كەتكەن نەرسىدىن ياخشىراق نەرسىگە ئېرىشتى.

﴿**ياخشى سۆز**﴾ يەنى مۇسۇلمان ئۈچۈن ياخشى سۆز ۋە دۇئا قىلىش ﴿**ۋە كەچۈرۈش**﴾ سۆز ياكى ئىش ھەرىكەت ئارقىلىق بولۇپ قالغان ئۇۋالچىلىقنى كەچۈرۈۋېتىش ﴿**كېيىن ئەزىيەت يەتكۈزىدىغان سەدىقىدىن ئەۋزەلدۇر**﴾.

﴿**الله (بەندىلەرنىڭ سەدىقىسىدىن) بىھاجەتتۇر**﴾ يەنى ئۆزىنىڭ مەخلۇقاتلىرىدىن (بىھاجەتتۇر) ﴿**ھەلىمدۇر (يەنى ئەمرىگە خىلاپلىق قىلغانلارنى جازالاشقا ئالدىراپ كەتمەيدۇ**﴾ يەنى ئۇلارنىڭ (گۇناھلىرىنى) كەچۈرگۈچى ۋە (ئۇلارنىڭ ئۆتكۈزۈپ سالغان خاتالىقلىرىنى) ئەپۇ قىلغۇچىدۇر.

سەدىقە قىلغاندىن كېيىن مىننەت قىلىشنى توسۇش ھەققىدە نۇرغۇنلىغان ھەدىسلار باردۇر. ئىمام مۇسلىم ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «قىيامەت كۈنى الله سۆزلىمەيدىغان، قارىمايدىغان، پاكلىمايدىغان ۋە قاتتىق ئازاب بولىدىغان ئۈچ تۈرلۈك كىشى باردۇر. (بۇلار): بەرگەن نەرسىسىگە مىننەت قىلىدىغان، ئىشتىنىنى (تەكەببۇرلۇق يۈزىسىدىن) ئۇزۇن سۆرەپ كېتىدىغان، ساتماقچى بولغان نەرسىسىنى يالغان قەسەم بىلەن (مەسىلەن الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم مەن بۇنى مۇنچە پۇلغا بەرمىدىم دېگەنگە ئوخشاش) سۆزلەر بىلەن داڭلاپ ياخشى باھاغا ساتىدىغان كىشىلەردۇر».

﴿**ئى مۆمىنلەر! بەرگەن سەدىقەڭلارنى مىننەت قىلىش ۋە ئەزىيەت يەتكۈزۈش بىلەن بىكار قىلىۋەتمەڭلار**﴾ يەنى (الله) بۇ ئايەتتە مىننەت ۋە ئەزىيەتنىڭ سەۋەبى بىلەن سەدىقىنىڭ بىكار بولۇپ كېتىدىغانلىقىدىن، ئۇنىڭ ساۋابىنىڭ بېرىلمەيدىغانلىقىدىن خەۋەر بەردى.

﴿**پۇل ـ مېلىنى كىشىلەرگە كۆرسىتىش ئۈچۈن سەرپ قىلىدىغانلارغا ئوخشاش**﴾ يەنى (كىشىلەرگە) بەرگەن سەدىقىسىدىن الله نىڭ رىزالىقىنى ۋە ئۇنىڭ كۆپ ساۋاب بېرىشىنى ئۈمىد قىلماي، ئەكسىچە كىشىلەرنىڭ ئۇنى ماختىشىنى ياكى (كىشىلەر مېنى) سېخى دېسۇن دېگەنگە ئوخشاش بۇ دۇنيالىق مەقسەتلەرنى كۆزدە تۇتۇپ كىشىلەرگە كۆرسىتىش ئۈچۈن سەدىقە قىلغان كىشى سەدىقىسىنى بىكار قىلىۋەتكەندەك سىلەرمۇ سەدىقەڭلارنى مىننەت قىلىش ۋە ئەزىيەت بېرىش ئارقىلىق بىكار قىلىۋەتمەڭلار.

﴿**الله غا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرمەيدىغان كىشى (نىڭ قىلغان ئەمەلىنى بىكار قىلىۋەتكىنىگە)**﴾ ئاندىن الله تائالا باشقىلارغا كۆرسىتىش ئۈچۈن سەدىقە قىلغان كىشىگە مىسال كەلتۈرۈپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**بۇنداق (پۇل ـ مېلىنى باشقىلارغا كۆرسىتىش ئۈچۈن سەرپ قىلىدىغان) ئادەم خۇددى ئۈستىگە توپا ـ چاڭ قونۇپ قالغان، قاتتىق يامغۇردىن كېيىن (يۇيۇلۇپ) يۇرۇنقىدەك بولۇپ قالغان سىلىق تاشقا ئوخشايدۇ**﴾ يەنى ئۇ قاتتىق يامغۇر ئاشۇ تاشنىڭ ئۈستىدىكى چاڭ توزاڭنى ئازراقمۇ قويماي ئېقىتىۋېتىپ ئۇ تاشنى پاك ـ پاكىزە، سىلىق ھالەتكە كەلتۈرۈپ قويغانغا ئوخشاش، رىيا ئۈچۈن سەدىقە قىلىدىغان كىشىلەرنىڭ ئەمەل ـ ئىبادەتلىرىمۇ كىشىلەرگە كۆرۈنۈشتە ئەمەل ـ ئىبادەتتەك كۆرۈنسىمۇ، ئۇ الله تائالانىڭ دەرگاھىدا تاشنىڭ مىسالىغا ئوخشاش ھەممىسى يوقىلىپ كېتىدۇ. شۇڭا الله مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئۇلار قىلغان ئەمەللىرى ئۈچۈن (ئاخىرەتتە) ھېچقانداق ساۋابقا ئىگە بولالمايدۇ. الله كاپىر قەۋمنى ھىدايەت قىلمايدۇ**﴾.

* * * * * * *

وَمَثَلُ ٱلَّذِينَ يُنفِقُونَ أَمْوَٰلَهُمُ ٱبْتِغَآءَ مَرْضَاتِ ٱللَّهِ وَتَثْبِيتًا مِّنْ أَنفُسِهِمْ كَمَثَلِ جَنَّةٍۭ بِرَبْوَةٍ
أَصَابَهَا وَابِلٌ فَـَٔاتَتْ أُكُلَهَا ضِعْفَيْنِ فَإِن لَّمْ يُصِبْهَا وَابِلٌ فَطَلٌّ ۗ وَٱللَّهُ بِمَا تَعْمَلُونَ بَصِيرٌ ﴿٢٦٥﴾

***ماللىرىنى اللە نىڭ رازىلىقىنى تىلەش ۋە نەپسلىرىنى (سەدىقە ـ ئېھسانغا) ئادەتلەندۇرۇش يۈزىسىدىن سەرپ قىلىدىغانلار ئېگىزلىككە جايلاشقان، قاتتىق يامغۇردىن بەھرىمەن بولسا مېۋىسى ئىككى ھەسسە كۆپ بولىدىغان، قاتتىق يامغۇردىن بەھرىمەن بولمىسا شەبنەم بىلەنمۇ قانىدىغان (يەنى قايسى ھالدا بولسۇن مېۋە بېرىدىغان) بىر باغقا ئوخشايدۇ (دېمەك، بۇنداق خەيرى ـ ساخاۋەتلىك ئادەم مېلى كۆپ بولسا كۆپكە يارىشا، ئاز بولسا ئازغا يارىشا بېرىدۇ). اللە قىلغان ئەمەللىرىڭلارنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر*** ﴿265﴾.

بۇ ئايەتتە كەلتۈرگەن مىسال ماللىرىنى اللە نىڭ رازىلىقىنى ئىزدەپ سەدىقە قىلغان كىشىنىڭ مىسالىدۇر **﴿ۋە نەپسلىرىنى (سەدىقە ـ ئېھسانغا) ئادەتلەندۇرۇش يۈزىسىدىن سەرپ قىلىدىغانلار﴾** يەنى ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ قىلغان سەدىقىسى ئۈچۈن اللە نىڭ ئۇلارغا تولۇق ئەجىر بېرىدىغانلىقىغا ئىشەنگەن ئىدى. مۆمىن قىلغان ئەمەل ـ ئىبادىتىنىڭ ئەجرىنى اللە تائالانىڭ بېرىدىغانلىقىغا ئىشىنىدىغانلىقىنى بايان قىلىپ ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىنىدۇ: «كىمكى رامىزاننىڭ روزىسىنى (ئۇ روزىنىڭ اللە تەرىپىدىن بۇيرۇلغانلىقىغا) ئىشەنگەن ۋە (ئۇنىڭ ساۋابىنى اللە تائالادىن) ئۈمىد قىلغان ھالەتتە تۇتسا ئۇنىڭ ئىلگىرى قىلغان گۇناھلىرى كەچۈرۈلۈپ كېتىدۇ».

**﴿ئېگىزلىككە جايلاشقان، قاتتىق يامغۇردىن بەھرىمەن بولسا مېۋىسى ئىككى ھەسسە كۆپ بولىدىغان، قاتتىق يامغۇردىن بەھرىمەن بولمىسا شەبنەم بىلەنمۇ قانىدىغان (يەنى قايسى ھالدا بولسۇن مېۋە بېرىدىغان) بىر باغقا ئوخشايدۇ﴾** كۆپلىگەن ئالىملارنىڭ كۆز قارىشىچە بۇ يەر يۈزىدىن ئېگىز كۆتۈرۈلۈپ تۇرىدىغان تۈپتۈز يەردىكى باغدۇر. ئىبنى ئاббاس بىلەن زەھھاك ئۇنىڭدا ئۆستەڭلار ئېقىپ تۇرىدىغان باغ، دەپ ئۆستەڭلەرنى قوشۇپ قويىدى.

**﴿شەبنەم بىلەنمۇ قانىدىغان﴾** يەنى بۇ باغ ئاشۇ ياخشى تۇپراقتا بولغانلىقى ئۈچۈن قۇرۇپ كەتمەيدۇ. چۈنكى، ئۇنىڭغا قاتتىق يامغۇر يېغىپ سۇ كەلمىسىمۇ ئازراق شەبنەمدەك ھۆلمۇ يېتەرلىك بولىدۇ. شۇنىڭدەك مۆمىنىنىڭ ئەمەل ـ ئىبادىتى ھەرگىزمۇ بىكار بولۇپ كەتمەيدۇ. بەلكى اللە ئۇنى قوبۇل قىلىپ ئۇنى تېخىمۇ كۆپەيتىپ بېرىدۇ. شۇڭا اللە مۇنداق دېدى: **﴿اللە قىلغان ئەمەللىرىڭلارنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر﴾** يەنى ئۇنىڭغا بەندىلىرىنىڭ ئىشلىرىدىن كىچىككىنە بىر نەرسىمۇ يوشۇرۇن بولمايدۇ.

* * * * * * *

أَيَوَدُّ أَحَدُكُمْ أَن تَكُونَ لَهُۥ جَنَّةٌ مِّن نَّخِيلٍ وَأَعْنَابٍ تَجْرِى مِن تَحْتِهَا ٱلْأَنْهَٰرُ لَهُۥ
فِيهَا مِن كُلِّ ٱلثَّمَرَٰتِ وَأَصَابَهُ ٱلْكِبَرُ وَلَهُۥ ذُرِّيَّةٌ ضُعَفَآءُ فَأَصَابَهَآ إِعْصَارٌ فِيهِ نَارٌ فَٱحْتَرَقَتْ ۗ
كَذَٰلِكَ يُبَيِّنُ ٱللَّهُ لَكُمُ ٱلْـَٔايَٰتِ لَعَلَّكُمْ تَتَفَكَّرُونَ ﴿٢٦٦﴾

*ئاراڭلاردا كىممۇ ياقتۇرسۇنكى، ئۇنىڭ خورمىلىق، ئۈزۈملۈك، ئاستىدىن ئېرىقلار ئېقىپ تۇرىدىغان، مېۋىلەرنىڭ ھەممە خىللىرى بولغان بىر بېغى بولسۇن، ئۇنىڭ ئۆزى قېرىپ قالغان، باللىرى ئۇششاق بولۇپ، (بۇ باغ) ئوت ئېلىپ كەلگەن بىر قارا بوراندا كۆيۈپ كەتسۇن. سىلەرنىڭ ئويلىنىشىڭلار ئۈچۈن، الله سىلەرگە ئايەتلىرىنى شۇنداق (گۈزەل مىسال بىلەن) بايان قىلىدۇ (يەنى پۇل ـ مېلىنى رىيا ئۈچۈن سەرپ قىلغان ياكى باشقىلارغا رەنجىتىش، مىننەت قىلىش بىلەن سەرپ قىلغان ئادەم ساۋابىنى ئەڭ موھتاج تۇرۇقلۇق يوقىتىپ قويغان بولىدۇ)* ﴿266﴾.

## ياخشى ئىشلارنىڭ ساۋابىنىڭ يامان ئىشلار تۈپەيلىدىن يوقاپ كېتىدىغانلىقىغا كەلتۈرۈلگەن مىسال توغرىسىدا

ئىمام بۇخارى بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئابباس ۋە ئۇبەيد ئىبنى ئۇمەيرىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىر كۈنى ئۆمەر ئىبنى خەتتاب ساھابىلەرگە: ﴿**ئاراڭلاردا كىممۇ ياقتۇرسۇنكى، ئۇنىڭ خورمىلىق، ئۈزۈملۈك، ئاستىدىن ئېرىقلار ئېقىپ تۇرىدىغان، مېۋىلەرنىڭ ھەممە خىللىرى بولغان بىر بېغى بولسۇن**﴾ دېگەن بۇ ئايەت كىم ھەققىدە چۈشكەن دەپ قارايسىلەر؟ دېدى. ئۇلار: الله بىلگۈچىدۇر، دەپ جاۋاب بەردى. ئۆمەر: بىلمىز ياكى بىلمەيمىز دەڭلار! دەپ ئاچچىقلىدى. ئاندىن ئىبنى ئابباس: ئى مۆمىنلەرنىڭ خەلىپىسى! بۇ ئايەت ھەققىدە، مەن كۆڭلۈمدە مۇنداق ئويلايمەن، دېدى. ئۆمەر: ئى بۇرادىرىمنىڭ ئوغلى! (كۆڭلۈڭدىكى گەپنى) دېگىن، ئۆزەڭنى ئادەمنى كۆرمىگىن، دېدى. ئىبنى ئاببا‌س: بۇ ئايەت بىر ئەمەلگە مىسال قىلىپ كەلتۈرۈلدى، دېدى. ئۆمەر: قانداق ئەمەلگە؟ دەپ سورىدى. ئىبنى ئابباس: الله تائالاغا ئەمەل ـ ئىبادەت قىلىش بىلەن بولغان، ئاندىن الله ئۇنىڭغا شەيتاننى ئەۋەتسە (ئۇ شەيتاننىڭ كەينىگە كىرىپ كېتىپ) يامان ئىشلارنى قىلغان، شۇنىڭ بىلەن، ئۇنىڭ قىلغان ئەمەل ـ ئىبادەتلىرىنىڭ ھەممىسى بىكار بولۇپ كەتكەن بىر كىشى ئۈچۈن كەلتۈرۈلگەن مىسال، دېدى.

بۇ ھەدىس بۇ ئايەتنىڭ مەنىسىنى ۋە ئۇنىڭدا كەلگەن ئاۋۋال ياخشى ئىشلارنى قىلىپ ئاندىن يامان ئىشلارنى قىلىش ئارقىلىق بۇرۇنقى ياخشى ئىشلىرىنى يامان ئىشلار بىلەن تېگىشىۋەتكەن كىشىنىڭ مىسالىنى ئوچۇق بايان قىلىپ كەلدى. الله تائالادىن بىزنىڭ ئەمەللىرىمىزنىڭ ئۇنداق بولۇپ قېلىشىدىن پاناھ تىلەيمىز!

بۇ ھەدىس يەنە ئۆزىنىڭ يامان ئىشى بىلەن بۇرۇنقى ياخشى ئىشنى بىكار قىلىۋەتكەن، بۇرۇنقى ياخشى ئەمەلىنىڭ ساۋابىغا موھتاج بولغان ئەڭ قىيىنچىلىق ئەھۋالدا ئۇنىڭغا ئېرىشەلمىگەن كىشىنىڭ مىسالىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ.

﴿**ئۇنىڭ ئۆزى قېرىپ قالغان، باللىرى ئۇششاق بولۇپ، (بۇ باغ) ئوت ئېلىپ كەلگەن بىر قارا بوراندا كۆيۈپ كەتسۇن**﴾ يەنى بۇ بوران ئۇنىڭ مېۋىلىرىنى كۆيدۈرۈۋەتكەن ۋە دەرەخلىرىنى قومۇرۇۋەتكەن بولسا، ئۇنىڭ ھالى قانداق بولۇپ كېتىدۇ.

ئىبنى ئەبۇھاتەم، ئەۋفىيدىن ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: الله ناھايىتى ياخشى مىساللارنى كەلتۈرگۈچىدۇر. الله ياخشى مىساللىدىن بىرنى كەلتۈرۈپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئاراڭلاردا كىممۇ ياقتۇرسۇنكى، ئۇنىڭ خورمىلىق، ئۈزۈملۈك، ئاستىدىن ئېرىقلار ئېقىپ تۇرىدىغان، مېۋىلەرنىڭ ھەممە خىللىرى بولغان بىر بېغى بولسۇن**﴾ يەنى ئۇ باغدىن

﴿**ئۇنىڭ ئۈزى قېرىپ قالغان**﴾ دا ئايرىلىپ قالدى. يەنى ئۇ قېرىغاندا ئۇنىڭ بالا ـ چاقىلىرى تېخى (كىچىك) كۈچىگە يەتمىگەن ھالەتتە ئىدى. ئاندىن ئۇنىڭغا ئوت ئارىلاش قاتتىق شامال كېلىپ ئۇنىڭ بېغىنى كۆيدۈرۈۋەتتى. بۇرۇنقىدەك باغ يېتىشتۇرۇش ئۈچۈن پۇت قوللىرىدا ماغدۇر قالمىغان ئىدى. ئۇنىڭ بالا ـ چاقىلىرىنىڭ ئىچىدىمۇ بىرەرسىنىڭ بۇ باغنى قايتا يېتىشتۇرۇشكە قۇربى يەتمەيتتى. ئۇ بۇ باغقا مېۋە تىكىپ ئۇنى قايتا يېتىشتۇرۇش ئۈچۈن ئۇنىڭدا كۈچ ـ قۇۋۋەت قالمىغان (ياكى ئۇ ئاۋات قىلالمىغان باغنى ئۇنىڭ بالىسى يېتىشتۇرۇش ئۈچۈن ئۇنىڭغا ئىز باسار بولالمايدىغان، ئۇ باغقا ناھايىتى ئېھتىياجلىق چاغدا)، ئۇ باغنىڭ مېۋىسى كۆيۈپ كېتىپ ئۇنىڭ ئۇ باغقا سىڭدۈرگەن ئەجرى بىكار بولۇپ كەتكەنگە ئوخشاش، قىيامەت كۈنى كاپىرمۇ الله تەرىپىگە قايتۇرۇلغاندا، ئۇ ئۆزىگە ئەسقاتقۇدەك بىرەر ياخشىلىقمۇ تاپالمايدۇ ۋە ئۇ الله تائالانىڭ جەننىتىگە ئەڭ ئېھتىياجلىق ۋاقتىدا ئۇنىڭدىنمۇ قۇرۇق قالىدۇ.

شۇنىڭدەك ھاكىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئادا مۇنداق دەيدىغانلىقىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئى الله ! مەن قېرىغان ۋاقتىمدا ۋە ئۆمرۈمنىڭ ئاخىرىدا ماڭا رىزقىمنى كەڭرى قىلىپ بەرسەڭ!».

﴿**سىلەرنىڭ ئويلىنىشىڭلار ئۈچۈن، الله سىلەرگە ئايەتلىرىنى شۇنداق (گۈزەل مىسال بىلەن) بايان قىلىدۇ (يەنى پۇل ـ مېلىنى رىيا ئۈچۈن سەرپ قىلغان ياكى باشقىلارغا رەنجىتىش، مىننەت قىلىش بىلەن سەرپ قىلغان ئادەم ساۋابىنى ئەڭ موھتاج تۇرۇقلۇق يوقىتىپ قويغان بولىدۇ)**﴾ يەنى مىسالارنى چۈشىنىپ، ئۇلاردىن مەقسەت قىلىنغان مەنىلەرنى بىلىشىڭلار ئۈچۈن الله شۇنداق بايان قىلىپ بەردى. الله بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿بىز ئىنسانلارغا (قۇرئاندا ئۇلارنىڭ زېھنىغا يېقىنلاشتۇرۇش ئۈچۈن) بايان قىلغان بۇ تەمسىللەرنى پەقەت ئالىملارلا چۈشىنەلەيدۇ﴾[1].

* * * * * * *

يَـٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُوٓاْ أَنفِقُواْ مِن طَيِّبَـٰتِ مَا كَسَبْتُمْ وَمِمَّآ أَخْرَجْنَا لَكُم مِّنَ ٱلْأَرْضِ ۖ وَلَا
تَيَمَّمُواْ ٱلْخَبِيثَ مِنْهُ تُنفِقُونَ وَلَسْتُم بِـَٔاخِذِيهِ إِلَّآ أَن تُغْمِضُواْ فِيهِ ۚ وَٱعْلَمُوٓاْ أَنَّ ٱللَّهَ غَنِىٌّ حَمِيدٌ
﴿٢٦٧﴾ ٱلشَّيْطَـٰنُ يَعِدُكُمُ ٱلْفَقْرَ وَيَأْمُرُكُم بِٱلْفَحْشَآءِ ۖ وَٱللَّهُ يَعِدُكُم مَّغْفِرَةً مِّنْهُ وَفَضْلًا ۗ وَٱللَّهُ وَٰسِعٌ
عَلِيمٌ ﴿٢٦٨﴾ يُؤْتِى ٱلْحِكْمَةَ مَن يَشَآءُ ۚ وَمَن يُؤْتَ ٱلْحِكْمَةَ فَقَدْ أُوتِىَ خَيْرًا كَثِيرًا ۗ وَمَا يَذَّكَّرُ
إِلَّآ أُوْلُواْ ٱلْأَلْبَـٰبِ ﴿٢٦٩﴾

*ئى مۆمىنلەر! سىلەر ئېرىشكەن نەرسىلەرنىڭ ۋە بىز سىلەرگە زېمىندىن چىقىرىپ بەرگەن نەرسىلەر (يەنى ئاشلىقلار، مېۋىلەر) نىڭ ياخشىلىرىدىن سەدىقە قىلىڭلار؛ ئۆزەڭلارمۇ پەقەت كۆزۈڭلارنى يۇمۇپ تۇرۇپ ئالىدىغان ناچارلىرىنى ئېلىپ سەدىقە قىلماڭلار. بىلىڭلاركى، الله (بۇنداق سەدىقەڭلاردىن) بىھاجەتتۇر، ھەمدىگە لايىقتۇر*﴿267﴾. شەيتان سىلەرنى پېقىرلىقتىن قورقىتىدۇ، يامان ئىشلارغا (يەنى بېخىللىققا، زاكات بەرمەسلىككە) بۇيرۇيدۇ؛ الله سىلەرگە ئۆز مەغپىرىتىنى ۋە پەزلىنى

[1] سۈرە ئەنكەبۇت 43 ـ ئايەت.

ۋەدە قىلىدۇ. الله نىڭ مەرھەمىتى كەڭدۇر، ئۇھەممىنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر[268]. *ھېكمەتنى (يەنى ياخشى ئەمەلگە يېتەكلەيدىغان پايدىلىق ئىلىمنى) خالىغان بەندىسىگە ئاتا قىلىدۇ؛ ھېكمەت ئاتا قىلىنغان ئادەمگە كۆپ ياخشىلىق ئاتا قىلىنغان بولىدۇ. پەقەت ئەقىللىق ئادەملەرلا بۇنىڭدىن پەند ـ نەسىھەت ئالىدۇ*[269].

## الله يولىدا پاك ۋە ھالال مالنى ئىشلىتىشكە رىغبەتلەندۈرۈش توغرىسىدا

الله مۆمىن بەندىلىرىنى (الله يولىدا) سەدىقە قىلىشقا بۇيرۇيدۇ. ئىبنى ئاباس مۇنداق دەيدۇ: (الله مۆمىنلەرنى) ئۇلارغا رىزىق قىلىپ بەرگەن ماللارنىڭ ۋە ئۇلارغا زېمىندىن ئۆستۈرۈپ بەرگەن مېۋە ۋە زىرائەتلەرنىڭ ئەڭ پاك، ھالال ۋە ئەڭ ئېسىلىدىن سەدىقە قىلىشقا بۇيرۇيدۇ. ئۇلارنى ئۇ (مالنىڭ) ناچىرىدىن سەدىقە قىلىشتىن توسىدۇ. (چۈنكى،) الله پاكتۇر، پاكتىن باشقىسىنى قوبۇل قىلمايدۇ.

﴿ئۆزەڭلارمۇ پەقەت كۆزۈڭلارنى يۇمۇپ تۇرۇپ ئالىدىغان ناچارلىرىنى ئىلغاپ سەدىقە قىلماڭلار﴾ يەنى ناچىرىنى بېرىشنى ئويلىماڭلار. ئەگەر ناچىرى سىلەرگە بېرىلگەن بولسا سىلەر ئۇنى كۆزۈڭلارنى يۇمۇپ ئالساڭلا ئالىسىلەر، بولمىسا ئالمايسىلەر. الله سىلەرنىڭ شۇ ناچار نەرسىلىرىڭلاردىن بىھاجەتتۇر. سىلەر الله يولىدا ئۆزەڭلەر ياخشى كۆرمەيدىغان نەرسىنى سەدىقە قىلماڭلار. الله تائالانىڭ: ﴿ئۆزەڭلارمۇ پەقەت كۆزۈڭلارنى يۇمۇپ تۇرۇپ ئالىدىغان ناچارلىرىنى ئىلغاپ سەدىقە قىلماڭلار﴾ دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى: ھالال مالنى قويۇپ ھارام مالدىن سەدىقە قىلماڭلار دېگەنلىك بولىدۇ، دېگەن كۆز قاراشلارمۇ بار.

ئىبنى جەرىر، بەرا ئىبنى ئازىبنىڭ الله تائالانىڭ: ﴿ئى مۆمىنلەر! سىلەر ئېرىشكەن نەرسىلەرنىڭ ۋە بىز سىلەرگە زېمىندىن چىقىرىپ بەرگەن نەرسىلەر (يەنى ئاشلىقلار، مېۋىلەر) نىڭ ياخشىلىرىدىن سەدىقە قىلىڭلار؛ ئۆزەڭلارمۇ پەقەت كۆزۈڭلارنى يۇمۇپ تۇرۇپ ئالىدىغان ناچارلىرىنى ئىلغاپ سەدىقە قىلماڭلار﴾ دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: (بۇ ئايەت) ئەنسارىلار ھەققىدە چۈشكەن. ئەنسارىلار خورمىنى يىغىدىغان كۈنلەردە خورمىلىقتىن خورمىنى ساپلىرى بىلەن ئېلىپ چىقىپ، ئۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەسچىتىدىكى ئىككى تۈۋرۈكنىڭ ئارىلىقىدىكى ئارغامچىغا ئېسىپ قوياتتى. ئۇنىڭدىن مۇھاجىرلارنىڭ پېقىرلىرى يەيتتى. ئاندىن ئۇلارنىڭ ئىچىدىن بىرسى دۇرۇس بولىدۇ دېگەن گۇمان بىلەن (يېگىلى بولمايدىغان) پوچەك خورمىنىمۇ شېخى بىلەن ياخشى خورما بىلەن بىللە ئېسىپ قويىماقچى بولغاندا الله بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: ﴿ناچارلىرىنى ئىلغاپ سەدىقە قىلماڭلار﴾.

ئەلى ئىبنى ئەبۇتەلھە، ئىبنى ئاباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئەگەر سىلەرنىڭ بىرئادەمدە بىر نەرسەڭلار بولسا، ئۇنىڭ ئورنىغا ئۇنىڭدىن ناچارراق بىر نەرسىنى ئېلىپ كەلگەن بولسا، سىلەر ئۇنىڭغا رازى بولمايسىلەر ۋە ئۇنى ياخشىسىنىڭ ئورنىغا ئالمايسىلەر. بۇ الله تائالانىڭ: ﴿ئۆزەڭلارمۇ پەقەت كۆزۈڭلارنى يۇمۇپ تۇرۇپ ئالىدىغان﴾ دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسىدۇر. يەنى سىلەر ئۆزەڭلار رازى بولمايدىغان نەرسىنى قانداقمۇ ماڭا راۋا كۆردۈڭلار، سىلەرنىڭ ئۈستۈڭلاردىكى ھەققىم سىلەرنىڭ ماللىرىڭلارنىڭ ئەڭ ياخشىسى ۋە ئەڭ ئېسىلى ئەمەسمۇ؟ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسىنىڭ مۇشۇنداق بولىدىغانلىقىنى ئىبنى ئەبۇھاتەم ۋە ئىبنى جەرىرمۇ رىۋايەت قىلدى. ئىبنى جەرىر الله تائالانىڭ: ﴿ياخشى كۆرگەن نەرسەڭلاردىن سەرپ قىلمىغىچە (يەنى

ماللىرىڭلارنىڭ ياخشىسىنى سەدىقە قىلمىغىچە) ھەرگىز ياخشىلىققا (يەنى جەننەتكە) ئېرىشەلمەيسىلەر﴾[1] دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى بىلەن ئوخشاش دېگەن سۆزنى قوشۇپ قويىدى.

**﴿اللّٰه (بۇنداق سەدىقىڭلاردىن) بىھاجەتتۇر، ھەمدىگە لايىقتۇر﴾** يەنى اللّٰه سىلەرنى سەدىقە قىلىشقا ۋە ئۇ مالنىڭ ياخشىسىدىن سەدىقە قىلىشقا بۇيرۇسىمۇ، ئۇ (سىلەرنىڭ سەدىقەڭلەردىن) بىھاجەتتۇر. سەدىقە قىلىشقا بۇيرۇلۇشۇڭلار پەقەت باي بىلەن پېقىرنىڭ باراۋەر ياشىشى ئۈچۈندۇر.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى اللّٰه تائالانىڭ تۆۋەندىكى ئايىتىنىڭ مەنىسىگە ئوخشاشتۇر: ﴿اللّٰه غا ئۇلارنىڭ گۆشلىرى ۋە قانلىرى يېتىپ بارمايدۇ، اللّٰه غا يېتىدىغىنى پەقەت سىلەرنىڭ تەقۋادارلىقىڭلاردۇر﴾[2] يەنى ئۇ ئۆزىنىڭ ھەممە مەخلۇقاتلىرىدىن بىھاجەتتۇر. ئەمما ئۇنىڭ ھەممە مەخلۇقاتلىرى ئۇنىڭغا موھتاجدۇر. ئۇنىڭ مەرھەمىتى بەك كەڭرىدۇر. ئۇنىڭ ئىلكىدىكى ياخشىلىق تۈگەپ قالمايدۇ، بىر كىشى ھالال پۇل بىلەن تاپقان مال ـ مۈلكىدىن سەدىقە قىلغان بولسا، ئۇ بىلىپ قويسۇنكى شەكسىز اللّٰه ناھايىتى بايدۇر، كۆپلەپ بەرگۈچىدۇر ۋە ناھايىتى سېخىدۇر. ئۇنىڭ بەرگەن (كىچىككىنە) سەدىقىسىگە نەچچە ھەسسىلەپ مۇكاپات بەرگۈچىدۇر.

اللّٰه تائالا ئۆزىنىڭ سۆزلىرىدە قىلغان ۋە يولغا قويغان ئىشلىرىدا ماختالغۇچىدۇر. ئۇنىڭدىن باشقا ئىبادەتكە لايىق زات يوق ۋە ئۇنىڭدىن باشقا پەرۋەردىگار يوقتۇر.

## سەدىقە قىلغان چاغدىكى شەيتاننىڭ ۋەسۋەسلىرى توغرىسىدا

**﴿شەيتان سىلەرنى پېقىرلىقتىن قورقىتىدۇ، يامان ئىشلارغا (يەنى بېخىللىققا، زاكات بەرمەسلىككە) بۇرۇيدۇ؛ اللّٰه سىلەرگە ئۆز مەغپىرىتىنى ۋە پەزلىنى ۋەدە قىلىدۇ. اللّٰه نىڭ مەرھەمىتى كەڭدۇر، ئۇ ھەممىنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر﴾** ئىبنى ئەبۇھاتەم، ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئادەم بالىسىنىڭ دىلىدا شەيتان ئۈچۈن بىر ئورۇن ۋە پەرىشتە ئۈچۈن بىر ئورۇن باردۇر. ئەمما شەيتان ئۆز ئورنىدا (ئۇنىڭغا) يامانلىقنى ۋەدە قىلىشقا ۋە ھەقنى يالغانغا چىقىرىشقا چاقىرىدۇ. ئەمما پەرىشتە ئۆز ئورنىدا (ئۇنىڭغا) ياخشىلىقنى ۋەدە قىلىشقا ۋە ھەقنى راستقا چىقىرىشقا چاقىرىدۇ. بۇ چاقىرىققا ئۇچرىغان كىشى، شەكسىز ئۆزىنىڭ اللّٰه تائالانىڭ ھەق يولىدا ئىكەنلىكىنى بىلسۇن، اللّٰه تائالاغا ھەمدۇ ئېيتسۇن. شەيتاننىڭ چاقىرىقىغا ئۇچرىغان كىشى (اللّٰه تائالادىن) شەيتاننىڭ (يامانلىقىدىن) پاناھ تىلىسۇن.

ئاندىن ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد بۇ ئايەتنى ئوقۇدى: **﴿شەيتان سىلەرنى پېقىرلىقتىن قورقىتىدۇ، يامان ئىشلارغا (يەنى بېخىللىققا، زاكات بەرمەسلىككە) بۇرۇيدۇ؛ اللّٰه سىلەرگە ئۆز مەغپىرىتىنى ۋە پەزلىنى ۋەدە قىلىدۇ. اللّٰه تائالانىڭ مەرھەمىتى كەڭدۇر، ئۇھەممىنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر﴾.**

**﴿شەيتان سىلەرنى پېقىرلىقتىن قورقىتىدۇ﴾** يەنى شەيتان سىلەرگە قولۇڭلاردىكى ماللارنى چىڭ تۇتقۇزۇش ئۈچۈن سىلەرنى پېقىرلىقتىن قورقۇتىدۇ. شۇ سەۋەب بىلەن سىلەر ماللىرىڭلارنى اللّٰه رازى بولىدىغان ئىشلارغا ئىشلەتمەيسىلەر.

[1] سۈرە ئال ئىمران 92 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ھەج 37 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

﴿يامان ئىشلارغا (يەنى بېخىللىققا، زاكات بەرمەسلىككە) بۇرۇيدۇ﴾ يەنى ئۇ سىلەرنى پېقىرلىقتىن قورقۇتۇپ (ماللىرىڭلارنى ياخشى يوللار ئۈچۈن) ئىشلىتىشتىن توسۇش بىلەن بىرگە سىلەرنى گۇناھ بولىدىغان هارام ئىشلارغا بۇيرۇيدۇ.

﴿الله سىلەرگە ئۆز مەغپىرىتىنى ۋە پەزلىنى ۋەدە قىلىدۇ﴾ يەنى شەيتان سىلەرنى يامان ئىشلارغا بۇيرۇغان بولسا، الله سىلەرگە ئۆز مەغپىرىتىنى ۋەدە قىلىدۇ. شەيتان سىلەرنى پېقىرلىقتىن قورقۇتقان بولسا، الله تائالا سىلەرگە ئۆز مەرھەمىتىنى ۋەدە قىلىدۇ. ﴿الله نىڭ مەرھەمىتى كەڭدۇر، ئۇھەممىنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر﴾.

## ھېكمەتنىڭ مەنىسى توغرىسىدا

﴿ھېكمەتنى (يەنى ياخشى ئەمەلگە يېتەكلەيدىغان پايدىلىق ئىلىمنى) خالىغان بەندىسىگە ئاتا قىلىدۇ﴾ ئەلى ئىبنى ئەبۇتەلھە، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: (ھېكمەت دېگەننىڭ مەنىسى) قۇرئاننىڭ ئىچىدىكى (باشقا ئايەتنىڭ) ھۆكمىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇپ كەلگەن، ھۆكمى ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان، مەنىسى ئوچۇق بولغان ۋە مەنىسى ئوچۇق بولمىغان، بۇرۇن چۈشكەن ۋە كېيىن چۈشكەن، ھالالنى، ھارامنى ۋە باشقا ھۆكۈملەرنى بايان قىلىپ كەلگەن ئايەتلەرنى بىلىش دېگەنلىك بولىدۇ.

ئىمام ئەھمەد، ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: «ئىككى تۈرلۈك كىشىگە ھەسەت قىلسا بولىدۇ. بىرى الله ئۇنىڭغا پۇل ـ مالنى بېرىپ ئۇنى ياخشى يولغا ئىشلىتىشكە ئىگە قىلىپ قويغان كىشى. (يەنە) بىرى الله ئۇنىڭغا ھېكمەت بەرگەن. ئاندىن ئۇ ھېكمەت بىلەن ھۆكۈم قىلغان ۋە ئۇنى ئۆگەتكەن كىشىدۇر».

﴿ھېكمەت ئاتا قىلىنغان ئادەمگە كۆپ ياخشىلىق ئاتا قىلىنغان بولىدۇ. پەقەت ئەقىللىق ئادەملەرلا ۋۇنىڭدىن پەند ـ نەسىھەت ئالىدۇ﴾ يەنى ۋەز ـ نەسىھەتتىن سۆزنى چۈشىنەلەيدىغان ئەقىللىق كىشىلەرلا پايدىلىنالايدۇ.

* * * * * * *

وَمَآ أَنفَقۡتُم مِّن نَّفَقَةٍ أَوۡ نَذَرۡتُم مِّن نَّذۡرٍ فَإِنَّ ٱللَّهَ يَعۡلَمُهُۥۗ وَمَا لِلظَّٰلِمِينَ مِنۡ أَنصَارٍ
٢٧٠ إِن تُبۡدُواْ ٱلصَّدَقَٰتِ فَنِعِمَّا هِيَۖ وَإِن تُخۡفُوهَا وَتُؤۡتُوهَا ٱلۡفُقَرَآءَ فَهُوَ خَيۡرٞ لَّكُمۡۚ وَيُكَفِّرُ
عَنكُم مِّن سَيِّـَٔاتِكُمۡۗ وَٱللَّهُ بِمَا تَعۡمَلُونَ خَبِيرٞ ٢٧١

*نېمىنى خەير ـ ئېھسان قىلماڭلار ياكى (الله نىڭ يولىدا) نېمىنى ۋەدە قىلماڭلار الله ئۇنى ھەقىقەتەن بىلىپ تۇرىدۇ. زالىملار (يەنى زاكاتنى مەنئى قىلغۇچىلار ياكى پۇل ـ مېلىنى گۇناھ ئىشلارغا سەرپ قىلغۇچىلار) غا ھېچقانداق مەدەتكار چىقمايدۇ﴿270﴾. سەدىقىنى ئاشكارا بەرسەڭلار، بۇ ياخشىدۇر، ئەگەر ئۇنى مەخپىي بەرسەڭلار ۋە يوقسۇللارغا بەرسەڭلار، تېخىمۇ ياخشىدۇر. بۇ، سىلەرنىڭ بەزى گۇناھلىرىڭلارغا كەففارەت بولىدۇ، الله سىلەرنىڭ قىلغان ئەمەللىرىڭلاردىن خەۋەرداردۇر﴿271﴾.*

الله بۇ ئايەتتە ئۆزىنىڭ ياخشى ئىشلار ئۈچۈن مال ـ مۈلكىنى سەرپ قىلىدىغان ھەر بىر كىشىنى بىلىپ تۇرغۇچى ئىكەنلىكىدىن خەۋەر بەردى. بۇ بىلىش الله نىڭ رازىلىقىنى ئىزدەپ (مال ـ مۈلكىنى) سەرپ قىلغان كىشىلەرگە (الله نىڭ) تولۇق مۇكاپات بېرىدىغانلىقىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئۇنىڭغا بويسۇنماي ئۇنىڭ بۇيرۇقىغا خىلاپلىق قىلغان، ئۇنىڭ بەرگەن خەۋىرىگە ئىشەنمىگەن ۋە ئۇنىڭغا باشقا بىر شېرىكنى قوشۇپ ئىبادەت قىلغان كىشىنى ئاگاھلاندۇرۇپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**زالىملار (يەنى زاكاتنى مەنئى قىلغۇچىلار ياكى پۇل ـ مېلىنى گۇناھ ئىشلارغا سەرپ قىلغۇچىلار) غا ھېچقانداق مەدەتكار چىقمايدۇ**﴾ يەنى ئۇلارنى قىيامەت كۈنى الله تائالانىڭ ئازابىدىن قۇتقۇزۇدىغان كىشى يوق.

## ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن سەدىقە قىلىشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

﴿**سەدىقىنى ئاشكارا بەرسەڭلار، بۇ ياخشىدۇر**﴾ يەنى ئەگەر سەدىقىنى ئاشكارا قىلساڭلار ئۇ ياخشىدۇر.

﴿**ئەگەر ئۇنى مەخپىي بەرسەڭلار ۋە يوقسۇللارغا بەرسەڭلار، تېخىمۇ ياخشىدۇر**﴾ بۇ ئايەتتە سەدىقىنى مەخپىي قىلىش، ئۇنى ئاشكارا قىلغانغا قارىغاندا ياخشى ئىكەنلىكىگە پاكىت باردۇر. چۈنكى، مەخپىي قىلىنغان سەدىقە رىيادىن يىراق بولىدۇ. ئەگەر سەدىقىنى ئاشكارا قىلسا، ئۇنىڭ سەدىقە قىلغانلىقىنى كىشىلەر كۆرۈپ ئۇنىڭغا ئەگىشىپ ئۇلارمۇ سەدىقە قىلىدىغان ئىش بولسا، بۇ جەھەتتىن سەدىقىنى ئاشكارا قىلىش ياخشىدۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «قۇرئاننى ئاشكارا ئوقۇغان كىشى، سەدىقىنى ئاشكارا قىلغان كىشىگە ئوخشاش، قۇرئاننى ئىچىدە ئوقۇغان كىشى سەدىقىنى يوشۇرۇن قىلغان كىشىگە ئوخشاشتۇر». پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تۆۋەندە دېگەن سۆزىگە قارىغاندا ئەسلىدە بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى سەدىقىنى يوشۇرۇن قىلىش ياخشى بولىدۇ دېگەنلىكتۇر.

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «الله تائالانىڭ سايىسىدىن باشقا ھېچقانداق سايە يوق. قىيامەت كۈنىدە الله ئۆز سايىسىگە ئالىدىغان يەتتە تۈرلۈك ئادەم بار: 1 ـ ئادىل (مۇسۇلمان) پادىشاھ.2 ـ الله نىڭ ئىبادىتىدە ئۆسۈپ يېتىلگەن ياش. 3 ـ قەلبى الله تائالانىڭ مەسچىتىگە باغلانغان كىشى. 4 ـ الله يولىدا دوست بولۇپ الله ئۈچۈن يىغىلغان ۋە الله ئۈچۈن ئايرىلغان ئىككى كىشى. 5 ـ چىرايلىق ئايال ئۇنى ئۆزىگە چاقىرسا ”مەن الله دىن قورقىمەن“ دەپ رەت قىلغان كىشى. 6 ـ ئوڭ قولى نېمىنى بەرگەنلىكىنى سول قولى بىلمەي قالغىدەك دەرىجىدە مەخپىي سەدىقە بەرگەن كىشى. 7 ـ پىنھان جايدا الله تائالانى زىكرى قىلىپ ياش تۆككەن كىشى».

﴿**بۇ، سىلەرنىڭ بەزى گۇناھلىرىڭلارغا كەففارەت بولىدۇ**﴾ يەنى سىلەرنىڭ قىلغان سەدىقەڭلەر يوشۇرۇن بولسا، سىلەرنىڭ دەرىجەڭلار كۆتۈرۈلۈپ، گۇناھلىرىڭلار كەچۈرۈلۈپ، ياخشىلىققا ئېرىشىسىلەر. ﴿**الله سىلەرنىڭ قىلغان ئەمەللىرىڭلاردىن خەۋەرداردۇر**﴾ يەنى الله يولىدا قىلىنغان سەدىقىدىن ھېچقانداق نەرسە الله تائالادىن يوشۇرۇن بولمايدۇ ۋە (الله) ئۇنىڭغا قارىتا سىلەرگە مۇكاپات بەرگۈچىدۇر.

* * * * * * *

۞ لَّيْسَ عَلَيْكَ هُدَىٰهُمْ وَلَٰكِنَّ ٱللَّهَ يَهْدِى مَن يَشَآءُ ۗ وَمَا تُنفِقُوا۟ مِنْ خَيْرٍ
فَلِأَنفُسِكُمْ ۚ وَمَا تُنفِقُونَ إِلَّا ٱبْتِغَآءَ وَجْهِ ٱللَّهِ ۚ وَمَا تُنفِقُوا۟ مِنْ خَيْرٍ يُوَفَّ إِلَيْكُمْ وَأَنتُمْ لَا
تُظْلَمُونَ ﴿٢٧٢﴾ لِلْفُقَرَآءِ ٱلَّذِينَ أُحْصِرُوا۟ فِى سَبِيلِ ٱللَّهِ لَا يَسْتَطِيعُونَ ضَرْبًا فِى ٱلْأَرْضِ
يَحْسَبُهُمُ ٱلْجَاهِلُ أَغْنِيَآءَ مِنَ ٱلتَّعَفُّفِ تَعْرِفُهُم بِسِيمَٰهُمْ لَا يَسْـَٔلُونَ ٱلنَّاسَ إِلْحَافًا ۗ وَمَا
تُنفِقُوا۟ مِنْ خَيْرٍ فَإِنَّ ٱللَّهَ بِهِۦ عَلِيمٌ ﴿٢٧٣﴾ ٱلَّذِينَ يُنفِقُونَ أَمْوَٰلَهُم بِٱلَّيْلِ وَٱلنَّهَارِ سِرًّا
وَعَلَانِيَةً فَلَهُمْ أَجْرُهُمْ عِندَ رَبِّهِمْ وَلَا خَوْفٌ عَلَيْهِمْ وَلَا هُمْ يَحْزَنُونَ ﴿٢٧٤﴾

*(ئى مۇھەممەد!) ئۇلارنى ھىدايەت قىلىش سېنىڭ مەسئۇلىيىتىڭ ئەمەس (ساڭا تاپشۇرۇلغان ۋەزىپە پەقەت كىشىلەرگە الله نىڭ ۋەھيىسىنى يەتكۈزۈشتۇر). لېكىن الله خالىغان بەندىسىنى ھىدايەت قىلىدۇ. مېلىڭلاردىن نېمىنى خەير ـ ئېھسان قىلماڭلار، ئۇ ئۆزەڭلارنىڭ پايدىسى ئۈچۈندۇر، سىلەر پەقەت الله نىڭ رازىلىقى ئۈچۈنلا خەير ـ ئېھسان قىلىسىلەر (يەنى خەير ـ ئېھسانىڭلار ئۈچۈن الله نىڭ رازىلىقىدىن باشقىنى كۆزدە تۇتماڭلار). مېلىڭلاردىن نېمىنى خەير ـ ئېھسان قىلماڭلار، سىلەرگە ئۇنىڭ ساۋابى تولۇق بېرىلىدۇ، سىلەرگە زۇلۇم قىلىنمايدۇ (يەنى قىلغان ياخشى ئەمەلىڭلارنىڭ ساۋابى كېمەيتىلمەيدۇ)*[272]*. ئۆزىنى الله يولىغا ئاتىغان، (تىرىكچىلىك قىلىش ئۈچۈن) يىراق جايلارغا بارالمايدىغان يوقسۇللارغا خەير ـ ئېھسان قىلىنىشى كېرەك. ئەھۋالنى ئۇقمىغانلار، ئۇلارنىڭ نەرسە تىلىمىگەنلىكلىرىگە قاراپ، ئۇلارنى باي دەپ گۇمان قىلىدۇ، ئۇلارنىڭ چىرايىدىن تونۇيسەن، ئۇلار كىشىلەرگە چاپلىشىۋېلىپ تىلەمچىلىك قىلمايدۇ. مېلىڭلاردىن نېمىنى خەير ـ ئېھسان قىلماڭلار، الله ھەقىقەتەن ئۇنى بىلگۈچىدۇر*[273]*. ماللىرىنى كېچە ـ كۈندۈز (يەنى ھەممە ۋاقىت)، يوشۇرۇن ۋە ئاشكارا يوسۇندا خەير ـ ئېھسان قىلىدىغانلار پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا ساۋاب تاپىدۇ، ئۇلارغا (ئاخىرەتتە) قورقۇنچ ۋە غەم ـ قايغۇ بولمايدۇ*[274].

## مۇشرىكلارغا سەدىقە بېرىش توغرىسىدا

ئەبۇئابدۇراھمان نەسەئى، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مۆمىنلەر مۇشرىكلاردىن بولغان ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىغا بىر نەرسە بېرىشنى يامان كۆرەتتى. ئاندىن ئۇلار (بۇ توغرۇلۇق) سورىغاندا ئۇلارغا رۇخسەت قىلىنىپ، بۇ ئايەت چۈشتى: ﴿**ئى مۇھەممەد!) ئۇلارنى ھىدايەت قىلىش سېنىڭ مەسئۇلىيىتىڭ ئەمەس (ساڭا تاپشۇرۇلغان ۋەزىپە پەقەت كىشىلەرگە الله نىڭ ۋەھيىسىنى يەتكۈزۈشتۇر). لېكىن الله خالىغان بەندىسىنى ھىدايەت قىلىدۇ. مېلىڭلاردىن نېمىنى خەير ـ ئېھسان قىلماڭلار، ئۇ ئۆزەڭلارنىڭ پايدىسى ئۈچۈندۇر، سىلەر پەقەت الله نىڭ رازىلىقى ئۈچۈنلا خەير ـ ئېھسان قىلىسىلەر (يەنى خەير ـ ئېھسانىڭلار ئۈچۈن الله نىڭ رازىلىقىدىن باشقىنى كۆزدە تۇتماڭلار). مېلىڭلاردىن نېمىنى خەير ـ ئېھسان قىلماڭلار، سىلەرگە ئۇنىڭ ساۋابى تولۇق بېرىلىدۇ، سىلەرگە زۇلۇم قىلىنمايدۇ (يەنى قىلغان ياخشى ئەمەلىڭلارنىڭ ساۋابى كېمەيتىلمەيدۇ)**﴾

الله تائالانىڭ: **﴿مېلىڭلاردىن نېمىنى خەير ـ ئېھسان قىلماڭلار، ئۇ ئۆزەڭلارنىڭ پايدىسى ئۈچۈندۇر﴾** دېگەن بۇ ئايىتىنىڭ مەنىسى الله تائالانىڭ ﴿كىمكى ياخشى ئىش قىلىدىكەن، پايدىسى ئۆزىگىدۇر ۋە يامان ئىش قىلىدىكەن زەرەرىمۇ ئۆزىگىدۇر﴾[1] دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسىگە ئوخشاپ كېتىدۇ.

**﴿مېلىڭلاردىن نېمىنى خەير ـ ئېھسان قىلماڭلار، ئۇ ئۆزەڭلارنىڭ پايدىسى ئۈچۈندۇر، سىلەر پەقەت الله نىڭ رازىلىقى ئۈچۈنلا خەير ـ ئېھسان قىلىسىلەر (يەنى خەير ـ ئېھسانىڭلار ئۈچۈن الله نىڭ رازىلىقىدىن باشقىنى كۆزدە تۇتماڭلار)﴾** بۇ ئايىتىنىڭ مەنىسى ھەققىدە ھەسەنبەسرى مۇنداق دەيدۇ: مۆمىنىنىڭ قىلغان سەدىقىسى ئۆزىنىڭ پايدىسى ئۈچۈندۇر. چۈنكى، مۆمىن سەدىقە قىلسا، الله تائالانىڭ رازىلىقى ئۈچۈن سەدىقە قىلىدۇ.

ئەتا خۇراسانىي مۇنداق دەيدۇ: ئەگەر سەن (سەدىقىنى) الله تائالانىڭ رازىلىقىنى ئىزدەپ بەرسەڭ، سەدىقە ئالغۇچى ئۇنىڭ بىلەن قانداق ئىش قىلسۇن، ساڭا ھېچقانداق گۇناھ بولمايدۇ. يەنى بىر كىشى سەدىقىنى الله نىڭ رازىلىقىنى ئىزدەپ قىلغان بولسا، سەدىقە ئالغۇچى ياخشى ياكى يامان بولسۇن. سەدىقىغە ھەقلىق نامرات كىشى بولسۇن، ياكى ھەقلىق بولمىغان باي كىشى بولسۇن ئۇ سەدىقىنى الله تائالانىڭ رازىلىقىنى ئىزدەپ بەرگەنلىكى ئۈچۈنلا، ئۇنىڭغا ئەجىر ۋە ساۋاب بېرىلىدۇ.

الله تائالانىڭ: **﴿مېلىڭلار دىن نېمىنى خەير ـ ئېھسان قىلماڭلار، سىلەرگە ئۇنىڭ ساۋابى تولۇق بېرىلىدۇ، سىلەرگە زۇلۇم قىلىنمايدۇ (يەنى قىلغان ياخشى ئەمەللىرىڭلارنىڭ ساۋابى كېمەيتىلمەيدۇ)﴾** دېگەن ئايىتى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تۆۋەندىكى ھەدىسى بۇنىڭ دەلىلىدۇر.

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم، ئەبۇھۇرەيرىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بىر كىشى چوقۇم مەن بۇ كېچە بىر سەدىقە بېرىمەن دېدى ـ دە، ئۆزىنىڭ بەرمەكچى بولغان سەدىقىسىنى بىلمەستىن يامان يولدىكى بىر بۇزۇق ئايالغا بېرىپ قالدى. ئاندىن كىشىلەر ئۇنى: سەن بۇزۇق ئايالغا سەدىقە قىلدىڭمۇ دەپ ئەيىبلەشتى. ئاندىن ئۇ: ئى الله! مەن بۇزۇق ئايالغا سەدىقە قىلىپ قاپتىمەن. بۇنىڭغىمۇ ساڭا ھەمدۇسانالار بولسۇن! مەن چوقۇم بۇ كېچە بىر سەدىقە بېرىمەن، دېدى. ئاندىن ئۇ ئۆزىنىڭ بەرمەكچى بولغان سەدىقىسىنى بىر باي كىشىگە بېرىپ قالدى. كىشىلەر ئۇنى: سەن كېچىدە بىر بايغا سەدىقە قىلدىڭمۇ دەپ ئەيىبلەشتى. ئاندىن ئۇ: ئى الله! مەن بىر بايغا سەدىقە قىلىپ قاپتىمەن، بۇنىڭغىمۇ ساڭا ھەمدۇ سانالار بولسۇن! مەن چوقۇم بۇ كېچە بىر سەدىقە بېرىمەن، دېدى. ئاندىن ئۇ ئۆزىنىڭ بەرمەكچى بولغان سەدىقىسىنى بىر ئوغرىغا بېرىپ سالدى. ئاندىن كىشىلەر ئۇنى يەنە سەن بىر ئوغرىغا سەدىقە قىلدىڭمۇ دەپ ئەيىبلىگىلى تۇردى. شۇنىڭ بىلەن ئۇ: ئى الله! سەدىقەمنى بۇزۇق ئايالغا، بايغا ۋە ئوغرىغا بېرىپ قاپتىمەن بۇنىڭغىمۇ ساڭا ھەمدۇسانالار بولسۇن دېدى. ئاندىن ئۇنىڭ يېنىغا بىرسى كېلىپ: (ئۇنىڭ يېنىغا كەلگەن كىشى توغرىسىدا ئالىملارنىڭ ئىختىلاپى بار. لېكىن بۇلارنىڭ ئىچىدىن ئۇنىڭ قېشىغا كەلگىنى پەرىشتە دېگەن سۆز كۈچلۈكرەكتۇر) سېنىڭ بەرگەن سەدىقەڭ قوبۇل بولدى. بەلكى بۇزۇق ئايال سېنىڭ ئۇنىڭغا بەرگەن سەدىقەڭ بىلەن ئۆزىنىڭ قىلىۋاتقان بۇزۇقچىلىقىدىن يېنىشى، باي كىشى ئىبرەت ئېلىپ ئۇمۇ الله ئۇنىڭغا بەرگەن مال ـ مۈلكىدىن سەدىقە بېرىشى، ئوغرىمۇ سېنىڭ ئۇنىڭغا بەرگەن سەدىقەڭ بىلەن ئۆزىنىڭ قىلىۋاتقان ئوغرىلىقىدىن يېنىشى مۇمكىن دېدى».



[1] سۈرە فۇسسىلەت 46 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

## سەدىقىگە كىمنىڭ ھەقلىق ئىكەنلىكى توغرىسىدا

﴿**ئۆزىنى اللہ يولىغا ئاتىغان**﴾ يەنى سەدىقە اللہ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى ئۈچۈن ھىجرەت قىلىپ مەدىنىدە تۇرغان، ئۆزلىرىنىڭ تورمۇشىنى قامدايدىغان يولى بولمىغان مۇھاجىرلارغا ھەقلىقتۇر. ﴿**(تىرىكچىلىك قىلىش ئۈچۈن) يىراق جايلارغا بارالمايدىغان يوقسۇللارغا خەير - ئېھسان قىلىنىشى كېرەك**﴾ يەنى ئۇلار تىجارەت قىلىپ ياشاش ئۈچۈن سەپەرمۇ قىلالمايدۇ.

﴿**ئەھۋالنى ئۇقمىغانلار، ئۇلارنىڭ نەرسە تىلىمىگەنلىكلىرىگە قاراپ، ئۇلارنى باي دەپ گۇمان قىلىدۇ**﴾ يەنى مۇھاجىرلارنىڭ ئىشلىرىنى ۋە ئۇلارنىڭ ئەھۋاللىرىنى بىلمىگەن كىشى ئۇلارنىڭ كىيىم - كېچەك ۋە سۆز - ھەرىكەتتىدىكى سىپايىلىقىغا قاراپ ئۇلارنى بايمىكىن دەپ گۇمان قىلىدۇ. (ھەقىقىي پېقىرنىڭ قانداق بولىدىغانلىقى توغرىسىدا) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «بىر تال خورما، ياكى ئىككى تال خورما، بىر لوقما (ياكى) ئىككى لوقما تائام، بىر چىشلەم (ياكى) ئىككى چىشلەم نەرسىگە ئېرىشىپ، ئۆيمۇ - ئۆي ئايلىنىپ يۈرىدىغان كىشى ھەقىقىي مىسكىن ئەمەس (ھەقىقىي مىسكىن دېگەن ئۆزىگە يېتەرلىك نەرسىنى تاپالمىغان بولسىمۇ، كىشىلەر ئۇنىڭ شۇ ھالىغا چۈشۈپ قالغانلىقىنى سەزمىگەنلىكتىن ئۇنىڭغا سەدىقە بەرمىگەن ۋە ئېھتىياجى بولۇپ تۇرۇپ كىشىلەردىن بىر نەرسىمۇ سورىمىغان كىشىدۇر».

﴿**ئۇلارنىڭ چىرايىدىن تونۇيسەن**﴾ يەنى ئەقىللىق كىشىلەر ئۇ پېقىرلارنى ئۇلارنىڭ ئېھتىياجلىق بولۇشتەك سۈپەتلىرى ئارقىلىق تونۇيدۇ. ﴿**كىشىلەرگە چاپلىشىۋېلىپ تىلەمچىلىك قىلمايدۇ**﴾ يەنى ئۇلار بىر نەرسە سورىغاندا چىڭ تۇرۇپ چاپلىشىۋالمايدۇ. ئۇلار ئۆزلىرى موھتاج بولمىغان نەرسىلەرگە كىشىلەرنى ئاۋارە قىلىپ يۈرمەيدۇ.

ئىمام ئەھمەد، ئەبۇسەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئانام مېنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا ئۇنىڭدىن بىر نەرسە تىلەپ كېلىشىم ئۈچۈن ئەۋەتتى. شۇنىڭ بىلەن مەن ئۇنىڭ قېشىغا كەلدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنى قىزغىن قارشى ئېلىپ مۇنداق دېدى: «بىر كىشى (اللہ دىن) باي بولۇشنى سورىسا، اللہ ئۇنى باي قىلىدۇ. بىر كىشى (اللہ دىن) ئېھتىياجلىق بولۇشنى تىلىسە، اللہ ئۇنى ئېھتىياجلىق قىلىدۇ. بىر كىشى (كىشىلەردىن بىر نەرسە تىلەشتىن) ساقلىنىشنى تىلىسە، اللہ ئۇنىڭغا تىلىگىنىنى بېرىدۇ. بىر كىشى بىر نەچچە كىلو (ئاشلىق سېتىۋالغىدەك) پۇلى بار تۇرۇپ كىشىلەردىن بىر نەرسە سورىسا، شەكسىز (ئۇ بىر نەرسە تىلەشتە كىشىلەرگە) چاپلىشىۋالغان بولىدۇ». شۇنىڭ بىلەن مەن مېنىڭ سېرىق تۆگەم بىر نەچچە كىلو (ئاشلىقتىنمۇ) ياخشىراقتۇر دەپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن بىر نەرسە سورىمايلا قايتىپ كەلدىم.

﴿**مېلىڭلاردىن نېمىنى خەير - ئېھسان قىلماڭلار، اللہ ھەقىقەتەن ئۇنى بىلگۈچىدۇر**﴾ (كىشىلەرنىڭ قىلغان) ياخشىلىقىدىن اللہ تائالاغا ھېچقانداق نەرسە يوشۇرۇن بولمايدۇ. (ياخشىلىق قىلغان كىشىلەر) قىيامەت كۈنى مۇكاپاتقا ئەڭ موھتاج بولۇپ تۇرغان ۋاقىتتا، اللہ تائالا ئۇلارغا تولۇق مۇكاپات بەرگۈچىدۇر.

## سەدىقە قىلغان كىشىلەرنى مەدھىيىلەش توغرىسىدا

﴿**ماللىرىنى كېچە - كۈندۈز (يەنى ھەممە ۋاقىت)، يوشۇرۇن ۋە ئاشكارا يوسۇندا خەير - ئېھسان قىلىدىغانلار پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا ساۋاب تاپىدۇ، ئۇلارغا (ئاخىرەتتە) قورقۇنچ ۋە غەم**

ـ قايغۇ بولمايدۇ﴾ بۇ الله تائالانىڭ ئۇنىڭ يولىدا ۋە ئۇنىڭ رازىلىقىنى ئىزدەپ كېچە ـ كۈندۈز ۋە ئاشكارا ـ يوشۇرۇن ھالەتتە (ئۆزلىرىنىڭ ماللىرىنى) سەدىقە قىلغان كىشىلەرنى ماختىغانلىقىدۇر. بۇنىڭ ئىچىگە ئۆزلىرىنىڭ پۇل ـ ماللىرىنى خوتۇن ۋە بالا ـ چاقىلىرىغا سەرپ قىلغان كىشىلەرمۇ كىرىدۇ.

بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككىنى پەتھى قىلغان يىلى، (يەنە بىر رىۋايەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋىدالىشىش ھەججىنى قىلغان يىلى) سەئىد ئىبنى ئەبۇۋاققاسنىڭ كېسەللىنى كۆرگىلى بارغاندا ئۇنىڭغا مۇنداق دېدى: «سەن ھەتتا ئاياللىڭنىڭ ئېغىزىغا بىر نەرسە سېلىپ قويغان كىچىككىنە ياخشى ئىشىڭدىمۇ الله تائالانىڭ رازىلىقىنى ئىزدەپ قىلساڭ، سەن ئۇنىڭ بىلەن بىر دەرىجە كۆتۈرۈلىسەن».

ئىمام ئەھمەد، ئەبۇمەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئىنسان ئۆزىنىڭ بالا ـ چاقىلىرىغا (الله تائالانىڭ رازىلىقىنى) ئۈمىد قىلىپ پۇل ـ ماللىرىنى سەرپ قىلسا، ئۇ ئۇنىڭ ئۈچۈن چوقۇم سەدىقە ھېسابلىنىدۇ».

﴿خەير ـ ئېھسان قىلىدىغانلار پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا ساۋاب تاپىدۇ﴾ يەنى ئۇلار قىلغان ياخشى ئىشلىرى ئۈچۈن قىيامەت كۈنى پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا ساۋاب تاپىدۇ. ﴿ئۇلارغا (ئاخىرەتتە) قورقۇنچ ۋە غەم ـ قايغۇ بولمايدۇ﴾.

* * * * * * *

ٱلَّذِينَ يَأۡكُلُونَ ٱلرِّبَوٰاْ لَا يَقُومُونَ إِلَّا كَمَا يَقُومُ ٱلَّذِي يَتَخَبَّطُهُ ٱلشَّيۡطَٰنُ مِنَ ٱلۡمَسِّۚ
ذَٰلِكَ بِأَنَّهُمۡ قَالُوٓاْ إِنَّمَا ٱلۡبَيۡعُ مِثۡلُ ٱلرِّبَوٰاْۗ وَأَحَلَّ ٱللَّهُ ٱلۡبَيۡعَ وَحَرَّمَ ٱلرِّبَوٰاْۚ فَمَن جَآءَهُۥ مَوۡعِظَةٞ
مِّن رَّبِّهِۦ فَٱنتَهَىٰ فَلَهُۥ مَا سَلَفَ وَأَمۡرُهُۥٓ إِلَى ٱللَّهِۖ وَمَنۡ عَادَ فَأُوْلَٰٓئِكَ أَصۡحَٰبُ ٱلنَّارِۖ هُمۡ فِيهَا
خَٰلِدُونَ ﴿٢٧٥﴾

*جازانە، ئۆسۈم يېگەن ئادەملەر (قىيامەت كۈنى گۆرلىرىدىن) جىن چېپىلىپ قالغان ساراڭ ئادەملەردەك قوپىدۇ. بۇ شۇنىڭ ئۈچۈنكى، ئۇلار الله ھارام قىلغان ئىشنى ھالال بىلىپ «سودا ـ سېتىق، جازانىگە ئوخشاش (جازانە نېمىشقا ھارام بولىدۇ؟)» دېدى. الله سودا ـ سېتىقنى ھالال قىلدى، جازانىنى، (بەدەلسىز بولغانلىقى، شەخسكە ۋە جەمئىيەتكە زىيانلىق بولغانلىقى ئۈچۈن) ھارام قىلدى. كىمكى پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن ۋەز ـ نەسىھەت كەلگەندىن كېيىن (يەنى جازانە مەنئى قىلىنغاندىن كېيىن ئۇنىڭدىن) يانسا، بۇرۇن ئالغىنى ئۆزىنىڭ بولىدۇ، ئۇنىڭ ئىشى الله غا تاپشۇرۇلىدۇ (يەنى الله خالىسا ئۇنى كەچۈرىدۇ، خالىسا جازالايدۇ). قايتا جازانە قىلغانلار ئەھلى دوزاخ بولۇپ، دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ*[275].

## جازانخورلارنى ئەيىبلەش توغرىسىدا

الله يۇقىرىدا ھاجاتمەنلەرگە ۋە ئۇرۇق ـ تۇغقانلارغا كېچە ۋە كۈندۈز، ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن پۇل ـ ماللىرىنىڭ زاكات ۋە سەدىقىلىرىنى بەرگەن كىشىلەرنى بايان قىلىپ بولۇپ، ئاندىن جازانخورلارنى

ۋە كىشىلەرنىڭ ماللىرىنى ھەر خىل ھارام يوللار بىلەن يەۋالغان كىشىلەر توغرىسىدا توختالدى. ئاندىن ئۇلارنىڭ قەبرىدىن چىقىپ (ھېساب مەيدانىغا) كېلىپ بولغىچە ئارىلىقتىكى ئەھۋالىدىن خەۋەر بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**جازانە، ئۆسۈم يېگەن ئادەملەر (قىيامەت كۈنى گۆرلىرىدىن) جىن چېپىلىپ قالغان ساراڭ ئادەملەردەك قوپىدۇ**﴾ يەنى ئۇلار قىيامەت كۈنى ئۆزلىرىنىڭ قەبرىلىرىدىن يەرگە قاتتىق يىقىلغان كىشى ياكى جىن چاپلىشىۋالغان كىشى ئورنىدىن قوپقاندەك دەلدەڭشىپ قوپىدۇ. ئۇ ناھايىتى سەت قوپۇشتۇر.

ئىبنى ئابباس مۇنداق دەيدۇ: جازانىخور قىيامەت كۈنى گېلى سىقىلىپ قالغان مەجنۇندەك قەبرىسىدىن قوزغىلىدۇ. بۇ سۆز ئىبنى ئەبۇھاتەم ۋە ئەۋف ئىبن مالىك، سەئىد ئىبنى جۇبەير، سۇددى، رەبىيئ ئىبنى ئەنەس، قەتادە ۋە موقاتىل ئىبنى ھەييان قاتارلىقلاردىنمۇ رىۋايەت قىلىندى.

ئىمام بۇخارى، سەمۇرە ئىبنى جۇندۇب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلغان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ چۈشىدە كۆرگەن نەرسىنى سۆزلەپ بەرگەن ئۇزۇن ھەدىسنىڭ داۋامىدا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «ئاندىن بىز بىر ئۆستەڭنىڭ يېنىغا كەلدۇق، ـ (سەمۇرە ئىبنى جۇندۇب): مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ ئۆستەڭ قانغا ئوخشاش قىزىل ئىدى. دېدىمىكىن دەپ ئويلايمەن دېدى ـ . ئۆستەڭنىڭ ئىچىدە سۇ ئۈزۈپ تۇرىدىغان بىر كىشى بار ئىدى. ئۆستەڭنىڭ قىرغىقىدا قېشىغا بىرمۇنچە تاشلارنى توپلىۋالغان بىر كىشى بار ئىدى. ھېلىقى (ئۆستەڭنىڭ ئىچىدىكى) سۇ ئۈزۈپ تۇرىدىغان كىشى مەلۇم مىقدار سۇ ئۈزۈپ بولۇپ ھېلىقى قېشىغا تاش توپلاپ قويغان كىشىنىڭ ئالدىغا كېلىپ ئۇنىڭغا ئېغىزىنى ئېچىپ بېرىدۇ. ئاندىن ئۇ ئۇنىڭ (ئاغزىغا) تاشتىن بىرنى تاشلاپ قويىدۇ...». ئىمام بۇخارى ئۆستەڭدە سۇ ئۈزۈپ تۇرغان ئۇ كىشى جازانىخوردۇر، دېدى.

﴿**بۇ شۇنىڭ ئۈچۈنكى، ئۇلار الله ھارام قىلغان ئىشنى ھالال بىلىپ «سودا ـ سېتىق، جازانىگە ئوخشاش (جازانە نېمىشقا ھارام بولىدۇ؟)» دېدى. الله سودا ـ سېتىقنى ھالال قىلدى، جازانىنى، (بەدەلسىز بولغانلىقى، شەخسكە ۋە جەمئىيەتكە زىيانلىق بولغانلىقى ئۈچۈن) ھارام قىلدى**﴾ يەنى ئۇلار الله نىڭ شەرئىيىتىدىكى ھۆكۈملىرىدىن يۈز ئۆرىگەنلىكى ئۈچۈن، جازانە يېيىشنى ھالال سانىدى. بۇ ئۇلارنىڭ جازانىنى سودا ـ سېتىققا ئوخشاتقانلىقى ئەمەستۇر. چۈنكى، مۇشرىكلار الله قۇرئاندا يولغا قويغان سودا ـ سېتىقنىڭ قائىدە تۈزۈملىرىنى ئېتىراپ قىلمايدۇ. ئەگەر ئۇلار جازانىنى سودا ـ سېتىققا ئوخشاتقان بولسا، چوقۇم ئۇلار جازانە سودا ـ سېتىققا ئوخشاش دەيتتى.

لېكىن ئۇلار: ﴿**«سودا ـ سېتىق، جازانىگە ئوخشاش (جازانە نېمىشقا ھارام بولىدۇ؟)» دېدى**﴾ يەنى سودا ـ سېتىق دېگەن جازانىغا ئوخشاش، نېمىشقا جازانە ھارام قىلىنىپ، سودا ـ سېتىق ھالال قىلىنىدىكەن؟ دەيدۇ. بۇ ئۇلارنىڭ الله يولغا قويغان نەرسىگە ئېتىراز بىلدۈرىشىدۇر. الله تائالانىڭ: ﴿**الله سودا ـ سېتىقنى ھالال قىلدى، جازانىنى، (بەدەلسىز بولغانلىقى، شەخسكە ۋە جەمئىيەتكە زىيانلىق بولغانلىقى ئۈچۈن) ھارام قىلدى**﴾ دېگەن ئايىتى ئۇلار الله تائالانىڭ سودا ـ سېتىقنىڭ ھۆكمى بىلەن جازانىنىڭ ھۆكمىنىڭ ئارىلىقىنى ئايرىغانلىقىنى بىلىپ تۇرۇپ قىلغان ئېتىرازىغا بېرىلگەن رەددىيەنىڭ تولۇقلىمىسى بولۇشى مۇمكىن.

الله نىڭ ھۆكمىگە ھېچكىم قارشى چىقالمايدۇ. ئۇ ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر ۋە بىلىملىك زاتتۇر. ئۇ ئۆزىنىڭ قىلغان ئىشى توغرىسىدا سورالمايدۇ. بەلكى ئىنسانلار سورىلىدۇ. ئۇ ئىشلارنىڭ

ھەقىقەتلىرىنى ۋە ئۇنىڭ پايدىلىق تەرەپلىرىنى بىلگۈچىدۇر. ئۇ بەندىلىرىگە پايدىلىق نەرسىنى يولغا قويۇپ، زىيانلىق نەرسىلەردىن ئۇلارنى توسقۇچىدۇر. ئۇ بەندىلىرىگە ئانا كىچىك بالىسىغا مېھرىبان بولغاندىنمۇ بەكرەك مېھرىباندۇر.

﴿**كىمكى پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن ۋەز - نەسىھەت كەلگەندىن كېيىن (يەنى جازانە مەنئى قىلىنغاندىن كېيىن ئۇنىڭدىن) يانسا، بۇرۇن ئالغىنى ئۆزىنىڭ بولىدۇ، ئۇنىڭ ئىشى اللە غا تاپشۇرۇلىدۇ (يەنى اللە خالىسا ئۇنى كەچۈرىدۇ، خالىسا جازالايدۇ)**﴾ يەنى بىر كىشىگە اللە نىڭ جازانىدىن توسقانلىقى يەتكەندىلا ئۇنىڭدىن يانغان بولسا، ئۇنىڭ ئىلگىرى ئالغىنى ئۆزىگە ھېساب بولىدۇ (يەنى اللە ئۇنىڭ ئىلگىرى قىلىپ سالغان جازانخورلىقىنى كەچۈرۈۋېتىدۇ). اللە بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۆتكەنكى گۇناھنى اللە ئەپۇ قىلدى﴾[1].

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككىنى پەتھى قىلغان كۈنى مۇنداق دېدى: «ئىسلام كېلىشتىن بۇرۇن ئالغان جازانىنىڭ ھەممىسى مېنىڭ بۇ ئىككى پۇتۇمنىڭ تېگىگە تاشلىنىپ كېتىدۇ (ھەممىسى ئەمەلدىن قالدۇرۇلىدۇ). مەن بىرىنچى بولۇپ ئەمەلدىن قالدۇرىدىغان جازانە ئابباسنىڭ جازانىسىدۇر» پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنى جاھىلىيەت ۋاقتىدا ئالغان جازانىنى قايتۇرۇشقا بۇيرۇماي. بەلكى (ئۇلارنىڭ) ئىلگىرى ئالغان جازانىلىرىنى كەچۈرۈۋەتتى.

اللە بۇ ھەقتە مۇنداق دېدى: ﴿**بۇرۇن ئالغىنى ئۆزىنىڭ بولىدۇ، ئۇنىڭ ئىشى اللە غا تاپشۇرۇلىدۇ (يەنى اللە خالىسا ئۇنى كەچۈرىدۇ، خالىسا جازالايدۇ)**﴾ سەئىد ئىبنى جۇبەير ۋە سۇددى اللە تائالانىڭ ﴿**بۇرۇن ئالغىنى ئۆزىنىڭ بولىدۇ**﴾ دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى ھەققىدە: (جازانىنى) ھارام قىلىنىشتىن بۇرۇن ئالغان جازانىسى (ئۆزىنىڭ بولىدۇ) دېدى.

﴿**قايتا جازانە قىلغانلار**﴾ يەنى اللە تائالانىڭ جازانىدىن توسقانلىقى ئۇنىڭغا يېتىپ بولغاندىن كېيىن، ئۇ يەنە جازانخورلۇق قىلسا، ئۇ چوقۇم اللە تائالانىڭ ئازابىنى (ئۆزىگە) لازىم قىلدى ۋە ئۆزىگە قارشى پاكىت ھازىرلىدى.

﴿**ئەھلى دوزاخ بولۇپ، دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ**﴾ ئەبۇداۋۇد، جابىرنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: اللە تائالانىڭ ﴿**جازانە، ئۆسۈم يېگەن ئادەملەر (قىيامەت كۈنى گۆرلىرىدىن) جىن چېپىلىپ قالغان ساراڭ ئادەملەردەك قوپىدۇ**﴾ دېگەن ئايىتى چۈشكەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كىمكى زېمىننى ئۇنىڭدىن چىقىدىغان ئاشلىقنىڭ ئۇچتىن ياكى تۆتتىن بىرىگە ئىجارىگە ئېلىپ تېرىشنى تاشلىمىسا[2]، ئۇ اللە ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە جەڭ ئېلان قىلسۇن» دېدى.

زېمىندىن چىققان ئاشلىقنىڭ مەلۇم بىر ئۈلۈشىگە زېمىننى ئىجارىگە ئېلىپ تېرىش، مېۋە دەرىخىنىڭ شېخىدىكى ھۆل مېۋە بىلەن يەردىكى قۇرۇق مېۋىنى تېگىشىش ۋە باشاقلاردىكى (يەنى بۇغداي ياكى قوناقتا ئۇخشاش) دان بىلەن ساپ ئاشلىقنى تېگىشىش ۋە بۇلارغا ئوخشاش ئىشلارنىڭ ھەممىسى جازانخورلۇقنىڭ يولىنى ئېتىش ئۈچۈن ھارام قىلىندى. چۈنكى، بۇ ئىككى ئاشلىق (يەنى بىرسى ھۆل ۋە يەنە بىرسى قۇرۇق بولغانلىقى ئۈچۈن) نىڭ مىقدارىنى تەڭشىگىلى بولمايدۇ. شەرىئەتتە ھەر قانداق ھارامغا ئېلىپ بارىدىغان ۋاستىنىڭ ئۆزى ھارامدۇر.

---

[1] سۈرە مائىدە 95 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

[2] يەنى چەكلەشنىڭ سەۋەبلىرىدىن بىرى ئېلىنىدىغان ھەق ياكى بېرىلىدىغان ئىجارىنىڭ مىقدارى ئېنىق بولمىغانلىقى ئۈچۈندۇر. شۇڭا بۇمۇ جازانىنىڭ قاتارىدىن ھېسابلىنىدۇ.

جازانىنىڭ ھۆكۈملىرى نۇرغۇنلىغان ئالىملارغا قىيىن كەلدى. (شۇڭا) ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: چوڭ دادىنىڭ (مىراسى)، كالالە دېگەن ئايەتنىڭ مەنىسى ۋە جازانە بولىدىغان نەرسىلەرنىڭ تۈرلىرىدىن ئىبارەت ئۈچ ئىش توغرىسىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە بايان قىلىپ كەتكەن بولسا بولۇپتىكەن، دەپ قالدىم دېدى.

ئىمام بۇخارى ۋە ئىمام مۇسلىم، نۇئمان ئىبنى بەشىردىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ھەقىقەتەن ھالالمۇ ئوچۇق ئاشكارا، ھاراممۇ ئوچۇق ئاشكارىدۇر. ئۇ ئىككىسىنىڭ ئارىلىقىدا (ھالال ۋە ھاراملىقى) ئېنىق بولمىغان نەرسىلەر بار. كىمكى (شۇ ھالال ياكى ھاراملىقى) ئېنىق بولمىغان نەرسىلەردىن ساقلانسا، ئۇ ئۆزىنىڭ دىنىنى (كەمچىلىكتىن) ۋە ئۆزىنىڭ ئابرۇيىنى ساقلاپ قالغان بولىدۇ. كىمكى شۇ ئىشلارنى قىلىپ سالسا. خۇددى چېگرانىڭ ئەتراپىدا پادىچىلىق قىلىۋاتقان پادىچى چېگرانىڭ ئىچىگە كىرىپ قالغىلى ئاز قالغاندەك، ئۇمۇ ھارامغا چۈشۈپ قالغىلى ئاز قالىدۇ».

ھەسەن ئىبنى ئەلى مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «كۆڭلۈڭدە شەك پەيدا قىلغان ئىشنى قىلماي، شەك پەيدا قىلمىغان ئىشنى (قىلغىن)» دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم دېدى.

ئىمام ئەھمەد، سەئىد ئىبنى مۇسەييەبتىن ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ: (قۇرئانىنىڭ ئىچىدە) ئەڭ ئاخىرىدا چۈشكەن ئايەت جازانىنىڭ ئايىتىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە ئۇنى چۈشەندۈرۈپ قويۇشتىن بۇرۇن ۋاپات بولۇپ كەتتى. (شۇڭا) سىلەر جازانخورلۇق ۋە شۈبھىلىك بولغان نەرسىلەردىن يىراق بولۇڭلار!» دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدى.

ئىبنى ماجە ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «جازانخورلۇقتا 70 خىل گۇناھ بار. ئۇ (گۇناھلارنىڭ) ئەڭ يەڭگىلى بىر كىشى ئۆزىنىڭ ئانىسى بىلەن زىنا قىلغانىنىڭ گۇناھى بىلەن باراۋەردۇر».

ھارام ئىشلارغا ئېلىپ بارىدىغان ۋاستىلارمۇ ھارامدۇر. بۇنىڭ پاكىتى ئىمام ئەھمەد، ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ: جازانخورلۇقنىڭ (ھاراملىقى) توغرىسىدىكى سۈرە بەقەرەنىڭ ئەڭ ئاخىرقى ئايىتى چۈشكەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەسچىتكە چىقىپ ئۇنى (ساھابىلارغا) ئوقۇپ بېرىپ، ئاندىن ھارام نەرسىنى ئىستىمال قىلمىسىمۇ، ھارام نەرسە بىلەن تىجارەت قىلىشنىمۇ ھارام قىلدى، دېگەن ھەدىسىدۇر.

يەنە بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «الله يەھۇدىيلارغا لەنەت قىلسۇن، ئۇلارغا (گۆشنىڭ) يېغى ھارام قىلىنغان ئىدى. ئۇلار ئۇنى ئېرىتىپ سېتىپ پۇلىنى يېدى»[1].

يەنە بىر ھەدىستە مۇنداق دەپ كەلدى: «الله جازانە ئالغۇچىغا، جازانە بەرگۈچىگە، جازانىغا گۇۋاھچى بولغۇچىغا ۋە (پۈتۈشكەندە) ئۇنى يازغان كىشىگە لەنەت قىلسۇن».

* * * * * * *

[1] يەنە ئۇلار ھارام قىلىنغان ياغنى يېمىسىمۇ ئۇنىڭدىن كەلگەن پۇلنى يېگەنلىكى ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا الله نىڭ لەنىتىنى تىلىدى.

يَمۡحَقُ ٱللَّهُ ٱلرِّبَوٰاْ وَيُرۡبِي ٱلصَّدَقَٰتِۗ وَٱللَّهُ لَا يُحِبُّ كُلَّ كَفَّارٍ أَثِيمٍ ﴿٢٧٦﴾ إِنَّ ٱلَّذِينَ ءَامَنُواْ وَعَمِلُواْ ٱلصَّٰلِحَٰتِ وَأَقَامُواْ ٱلصَّلَوٰةَ وَءَاتَوُاْ ٱلزَّكَوٰةَ لَهُمۡ أَجۡرُهُمۡ عِندَ رَبِّهِمۡ وَلَا خَوۡفٌ عَلَيۡهِمۡ وَلَا هُمۡ يَحۡزَنُونَ ﴿٢٧٧﴾

*الله جازانىنىڭ (بەرىكىتىنى) ئۆچۈرۈۋېتىدۇ، سەدىقىنىڭ (بەرىكىتىنى) زىيادە قىلىدۇ. الله ھەر بىر ناشۈكۈر (يەنى جازانىنى ھالال سانىغۇچى) گۇناھكارنى دوست تۇتمايدۇ[276]. ئىمان ئېيتقان، ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان، ناماز ئوقۇغان ۋە زاكات بەرگەن كىشىلەر پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا (چوڭ) ساۋابقا ئېرىشىدۇ، ئۇلاردا (ئاخىرەتتە) قورقۇنچ ۋە غەم ـ قايغۇ بولمايدۇ[277].*

## جازانخورلۇق بىلەن تاپقان مالدا بەرىكەت بولمايدىغانلىقى توغرىسىدا

الله تائالا، جازانىدىن كەلگەن (مالنىڭ) ھەممىسىنى جازانخورنىڭ قولىدىن يوقىتىۋېتىش ياكى مېلىنىڭ بەرىكىتىنى يوقىتىۋېتىش بىلەن ئۇنىڭ جازانىدىن كىرگەن (ماللىرىدىن) پايدىلىنالمايدىغان قىلىۋېتىدىغانلىقىدىن خەۋەر بەردى ۋە جازانخورنى ئۇ مال بىلەن دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ئازابلايدىغانلىقىنى بايان قىلدى.

الله بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى گەرچە ھارامنىڭ كۆپلۈكى (ئى تىڭشىغۇچى!) سېنى ئەجەبلەندۈرسىمۇ، ھارام بىلەن ھالال باراۋەر ئەمەس﴾[1] ﴿الله نىڭ (ئۇلارنى دۇنيادا مەغلۇپ قىلىشى، ئاخىرەتتە جەھەننەمگە ھەيدىشى) كاپىرنى مۆمىندىن پەرقلەندۈرۈش ئۈچۈندۇر، الله ھەممە كاپىرلارنى ئۈستى ـ ئۈستىگە دۆۋىلەپ توپلىغاندىن كېيىن، دوزاخقا تاشلايدۇ﴾[2] ﴿سىلەر كىشىلەرنىڭ پۇل ـ مېلى ئىچىدە ئۆستۈرۈش ئۈچۈن بەرەر پۇل ـ مال بەرسەڭلار، الله نىڭ دەرگاھىدا ئۇ ئۆسمەيدۇ (يەنى كىشىلەر بەرگىنىڭلاردىن جىقراق قايتۇرسۇن دېگەن نىيەت بىلەن بېرىلگەن سوغىنىڭ الله تائالانىڭ دەرگاھىدا ساۋابى بولمايدۇ)﴾[3].

ئىبنى جەرىر الله تائالانىڭ: ﴿الله جازانىنىڭ (بەرىكىتىنى) ئۆچۈرۈۋېتىدۇ﴾ دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسىگە ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن رىۋايەت قىلغان: «جازانىدىن كەلگەن (مال) قانچىلىك كۆپ بولسىمۇ، ئۇنىڭ كېيىنلىكى ئازدۇر» دېگەن ھەدىسىنىڭ مەنىسى ئوخشاپ كېتىدۇ دېدى[4].

## الله تائالانىڭ سەدىقە قىلغان كىشىنىڭ ماللىرىنى كۆپەيتىپ بېرىدىغانلىقى توغرىسىدا

﴿سەدىقىنىڭ (بەرىكىتىنى) زىيادە قىلىدۇ﴾ بۇ ھەقتە ئىمام بۇخارى، ئەبۇھۇرەيرىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بىر كىشى ھالال يول بىلەن تاپقان (مېلىدىن) خورما چاغلىق نەرسىنى سەدىقە قىلسا، (شەكسىزكى الله ھالالدىن باشقىسىنى قوبۇل

---

[1] سۈرە مائىدە 100 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ئەنفال 37 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە رۇم 39 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] بۇ يەردە دېيىلگۈاتقان جازانخورلۇققا ھازىرقى زاماندىكى بانكىغا قويغان ياكى ئالغان پۇلنىڭ ئۆسۈمىمۇ كىرىدۇ.

قىلمايدۇ). الله ئۇ سەدىقىنى ئۇلۇغ قولى بىلەن قوبۇل قىلىپ، سىلەرنىڭ بىرىڭلار ئۆزىنىڭ چارۋا ـ ماللىرىنى بېقىپ كۆپەيتكەندەك ئۇنى ئۆز ئىگىسىگە تاغدەك كۆپەيتىپ بېرىدۇ».

## گۇناھكار كاپىرلارنىڭ الله تائالانىڭ دەرگاھىدا يامان كۆرۈلىدىغانلىقى توغرىسىدا

﴿الله ھەر بىر ناشۇكۇر (يەنى جازانىنى ھالال سانىغۇچى) گۇناھكارنى دوست تۇتمايدۇ﴾ يەنى الله تائالا دىلىدا كۇپۇرلۇق بار، سۆز ۋە ئىش ـ ھەرىكەتلىرى ناچار كاپىرلارنى ياخشى كۆرمەيدۇ. الله تائالا جازانىخورلارنى نېمىشقا قاتتىق ئازابلايدۇ؟ دېيىلسە، بۇنىڭ جاۋابى شۇكى، جازانىخور الله بەرگەن ھالال رىزىققا رازى بولماي ۋە ئۇنىڭغا دۇرۇس قىلىپ بەرگەن ھالال يولغا قانائەت قىلماي، كىشىلەرنىڭ ماللىرىنى ھەر خىل ناچار يوللار بىلەن ئورۇنسىز يەۋېلىشقا تىرىشىدۇ. ھەم الله تائالانىڭ (بەرگەن) نېمىتىگە تانىدۇ. ھەمدە كىشىلەرنىڭ ماللىرىنى ئورۇنسىز يەۋېلىش بىلەن (ئۇلارغا) زۇلۇم قىلىدۇ.

## شۈكۈر قىلغۇچىلارنى مەدھىيىلەش توغرىسىدا

الله تائالا ئۆزىنىڭ پەرۋەردىگارىغا ئىشەنگەن، ئۇنىڭ بۇيرۇقىغا بويسۇنغان، ئۇنىڭغا شۈكۈر قىلغان، ناماز ئوقۇغان، ئۇنىڭ بەندىلىرىگە زاكات بېرىش ئارقىلىق ياخشىلىق قىلغان كىشىلەرنى ماختاپ، ئۆزىنىڭ ئۇلارغا تەييارلىغان مەرھەمىتىدىن ۋە ئۇلارنىڭ قىيامەت كۈنىدىكى قىيىن جازا مەيدانىدا خاتىرجەم بولىدىغانلىقىدىن خەۋەر بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: **﴿ئىمان ئېيتقان، ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان، ناماز ئوقۇغان ۋە زاكات بەرگەن كىشىلەر پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا (چوڭ) ساۋابقا ئېرىشىدۇ، ئۇلاردا (ئاخىرەتتە) قورقۇنچ ۋە غەم ـ قايغۇ بولمايدۇ﴾.**

* * * * * * *

يَٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُواْ ٱتَّقُواْ ٱللَّهَ وَذَرُواْ مَا بَقِيَ مِنَ ٱلرِّبَوٰٓاْ إِن كُنتُم مُّؤْمِنِينَ ﴿٢٧٨﴾ فَإِن لَّمْ
تَفْعَلُواْ فَأْذَنُواْ بِحَرْبٍ مِّنَ ٱللَّهِ وَرَسُولِهِۦ ۖ وَإِن تُبْتُمْ فَلَكُمْ رُءُوسُ أَمْوَٰلِكُمْ لَا تَظْلِمُونَ وَلَا
تُظْلَمُونَ ﴿٢٧٩﴾ وَإِن كَانَ ذُو عُسْرَةٍ فَنَظِرَةٌ إِلَىٰ مَيْسَرَةٍ ۚ وَأَن تَصَدَّقُواْ خَيْرٌ لَّكُمْ ۖ إِن كُنتُمْ
تَعْلَمُونَ ﴿٢٨٠﴾ وَٱتَّقُواْ يَوْمًا تُرْجَعُونَ فِيهِ إِلَى ٱللَّهِ ۖ ثُمَّ تُوَفَّىٰ كُلُّ نَفْسٍ مَّا كَسَبَتْ وَهُمْ لَا
يُظْلَمُونَ ﴿٢٨١﴾

*ئى ئىمان ئېيتقان كىشىلەر! (ھەقىقىي) مۆمىن بولساڭلار، الله (نىڭ ئەمرىگە مۇخالىپەتچىلىك) قىلىشتىن ساقلىنىڭلار، (كىشىلەرنىڭ زىممىسىدە) قېلىپ قالغان جازانىنى (يەنى ئۆسۈمنى) ئالماڭلار﴿278﴾. ئەگەر ئۇنداق قىلمىساڭلار بىلىڭلاركى، الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى سىلەرگە ئۇرۇش ئېلان قىلىدۇ، ئەگەر (جازانە قىلىشتىن) تەۋبە قىلساڭلار، (قەرز بەرگەن) سەرمايەڭلار ئۆزەڭلارغا قايتىدۇ، باشقىلارنى زىيان تارتقۇزمايسىلەر، ئۆزەڭلارمۇ زىيان تارتمايسىلەر﴿279﴾. ئەگەر قەرزدارنىڭ قولى قىسقا بولسا، ئۇنىڭ ھالى ياخشىلانغۇچە كۈتۈڭلار، ئەگەر (خەيرلىك ئىش ئىكەنلىكىنى بىلسەڭلار،*

*قىيىنچىلىقتا قالغان قەرزداردىن ئالىدىغان قەرزنى ئۆتۈنۈشكە) سەدىقە قىلىپ بېرىشۈەتكىنىڭلار سىلەر ئۈچۈن تېخىمۇ ياخشىدۇر*[280]*. سىلەر شۇنداق بىر كۈندىن (يەنى قىيامەت كۈنىدىن) قورقۇڭلاركى، ئۇكۈندە سىلەر اللّٰه نىڭ دەرگاھىغا قايتۇرۇلىسىلەر، ئاندىن ھەر كىشى قىلغان (ياخشى ـ يامان) ئەمەلىنىڭ نەتىجىسىنى تولۇق كۆرىدۇ، ئۇلارغا زۇلۇم قىلىنمايدۇ، (يەنى ياخشى ئەمەلى كېمەيتىلىپ، يامان ئەمەلى كۆپەيتىلمەيدۇ)*[281].

## تەقۋادارلىق قىلىشقا ۋە جازانىخورلۇقتىن يىراق تۇرۇشقا بۇيرۇغانلىق توغرىسىدا

اللّٰه ئۆزىنىڭ مۆمىن بەندىلىرىنى تەقۋادارلىق قىلىشقا بۇيرۇپ، ئۇلارنى ئۆزىنىڭ ئازابىغا يېقىنلاشتۇرىدىغان ۋە ئۇنىڭ رازىلىقىدىن يىراقلاشتۇرىدىغان نەرسىدىن توسۇپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئى ئىمان ئېيتقان كىشىلەر! (ھەقىقىي) مۆمىن بولساڭلار، اللّٰه (نىڭ ئەمرىگە مۇخالىپەتچىلىك) قىلىشتىن ساقلىنىڭلار**﴾ يەنى سىلەر قىلغان ئىشلاردا اللّٰه تائالادىن قورقۇڭلار ۋە اللّٰه تائالانىڭ سىلەرنىڭ ھەر بىر ئىشلارنى كۆزىتىپ تۇرىدىغانلىقىنى بىلىڭلار!

﴿**(كىشىلەرنىڭ زىممىسىدە) قېلىپ قالغان جازانىنى (يەنى ئۆسۈمنى) ئالماڭلار**﴾ يەنى بۇ ئاگاھلاندۇرۇشتىن كېيىن سىلەر كىشىلەرنىڭ زىممىسىدىكى دەسمايەڭلاردىن باشقا (جازانە ئارقىلىق كەلگەن) زىيادە پۇللارنى ئالماڭلار!

﴿**(ھەقىقىي) مۆمىن بولساڭلار**﴾ يەنى ئەگەر اللّٰه سىلەرگە سودا ـ سېتىقنى ھالال، جازانىخورلۇقنى ھارام قىلىپ بەرگەنلىكىگە ئىشەنگۈچى بولساڭلار، جازانە ئارقىلىق كەلگەن پۇللارنى ئالماڭلار.

زەيد ئىبنى ئەسلەم، ئىبنى جورەيج، مۇقاتىل ئىبنى ھەييان ۋە سۇددى قاتارلىقلار (بۇ ئايەت) سەقىپ قەبىلىسىدىكى ئەمرى ئىبنى ئۇمەير، مەخزۇم قەبىلىسىدىكى مۇغىرە جەمەتى توغرىسىدا چۈشكەن دەيدۇ. ئەسلىدە ئىسلام كېلىشتىن ئىلگىرى ئۇلارنىڭ ئارىلىقىدا جازانىخورلۇق مۇناسىۋىتى بار ئىدى. ئىسلام كېلىپ ئۇلارمۇ مۇسۇلمان بولۇپ بولغاندىن كېيىن سەقىف قەبىلىسى (قايتىدىن) جازانىخورلۇق قىلىپ مۇغىرە جەمەتىدىن ئۆسۈمنى تەلەپ قىلدى. مۇغىرە جەمەتى مەسلىھەتلىشىپ سەقىف قەبىلىسىگە ئىسلامدا ئۆسۈمنى بېرىش يوق دەپ جاۋاب بەردى. مەككىنىڭ باشلىقى ئىتاب ئىبنى ئۇسەيد بۇ ئىش توغرىسىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا خەت يازدى. شۇنىڭ بىلەن بۇ ئايەت چۈشتى.

ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇسەيدكە اللّٰه تائالانىڭ: ﴿**ئى ئىمان ئېيتقان كىشىلەر! (ھەقىقىي) مۆمىن بولساڭلار، اللّٰه (نىڭ ئەمرىگە مۇخالىپەتچىلىك) قىلىشتىن ساقلىنىڭلار، (كىشىلەرنىڭ زىممىسىدە) قېلىپ قالغان جازانىنى (يەنى ئۆسۈمنى) ئالماڭلار. ئەگەر ئۇنداق قىلساڭلار بىلىڭلاركى، اللّٰه ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى سىلەرگە ئۇرۇش ئېلان قىلىدۇ**﴾ دېگەن ئايىتىنى يېزىپ ئەۋەتتى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار، بىز اللّٰه تائالاغا تەۋبە قىلىمىز (بۇرۇنقى) ئۆسۈمنىڭ قالغانلىرىنى ئالمايمىز، دەپ (قالغان ئۆسۈمنى) ئالمىدى. بۇ ئايەتتە، ئايەت چۈشۈپ بولغاندىن كېيىنمۇ جازانىخولۇقنى داۋاملاشتۇرغان كىشى ئۈچۈن قاتتىق بىر تەھدىت بارلىقىدىن ئىشارەت باردۇر.

## جازانىنى يېيىشنىڭ اللّٰه ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە قارشى جەڭ ئېلان قىلغانلىق بولىدىغانلىقى توغرىسىدا

﴿**ئۇرۇش ئېلان قىلىدۇ**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى جۇرەيج، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: سىلەر الله ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى بىلەن ئاراڭلاردا بىر جەڭنىڭ بولىدىغانلىقىغا كەسكىن ئىشىنىڭلار. (يەنە) ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ: جازانە ئالغۇچىغا قىيامەت كۈنى: جەڭ ئۈچۈن قورالىڭنى ئالغىن دېيىلىدۇ دەپ بۇ ئايەتنى ئوقۇدى: ﴿**ئەگەر ئۇنداق قىلمىساڭلار بىلىڭلاركى، الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى سىلەرگە ئۇرۇش ئېلان قىلىدۇ**﴾.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەلى ئىبنى ئەبۇتەلھە، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىر كىشى جازانىدىن نەپسىنى يىغماي داۋاملىق جازانىخورلۇق قىلسا، مۇسۇلمانلارنىڭ باشلىقىنىڭ ئۇنى گۇناھىدىن يېنىپ (الله تائالاغا) تەۋبە قىلىشقا بۇيرۇش ھەققى بار. ئەگەر ئۇ (جازانىخورلۇقتىن) ئۆزىنى تارتسا، گۇناھىدىن يېنىپ ياخشى ئىشقا كەلگەن بولىدۇ. ئەگەر ئۇ جازانىخورلۇقتىن يانمىسا، مۇسۇلمانلارنىڭ باشلىقى ئۇنى ئۆلتۈرىدۇ.

﴿**ئەگەر (جازانە قىلىشتىن) تەۋبە قىلساڭلار، (قەرز بەرگەن) سەرمايەڭلار ئۆزەڭلارغا قايتىدۇ، باشقىلارنى زىيان تارتقۇزمايسىلەر، ئۆزەڭلارمۇ زىيان تارتمايسىلەر**﴾ بەلكى سىلەر بۇرۇن بەرگەن دەسمايىڭلارنى ئۇنىڭدىن بىر نەرسىنى كېمەيتىۋەتمەي ۋە ئارتۇقمۇ ئالماي قايتۇرىلىۋالىسىلەر.

ئىبنى ئەبۇھاتەم، ئەمرى ئىبنى ئەھۋەسنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋىدالىشىش ھەججىدە سۆزلىگەن نۇتقىدا مۇنداق دېدى: «ئاگاھ بولۇڭلار! ئىسلام دىنى كېلىشتىن ئىلگىرىكى ۋاقىتتا قىلغان جازانىخورلۇقۇڭلارنىڭ ھەممىسى بىكار قىلىندى. سىلەر (دەسمايەڭلاردىن زىيادىسىنى ئېلىش بىلەن) باشقىلارغا زۇلۇم قىلماي، (ئۆزلىرىڭلارمۇ دەسمايەڭلارنى ئالماسلىق بىلەن) زۇلۇمغا ئۇچرىماي بەرگەن دەسمايىڭلارنى ئالساڭلار بولىدۇ. جازانىخورلۇقنىڭ ھەممىسى بىكار قىلىندى. بىرىنچى بولۇپ بىكار قىلىنغان جازانە، ئاببas ئىبنى ئابدۇمۇتەللىبنىڭ جازانىسىدۇر».

## قىيىنچىلىقى بار كىشىگە ياخشىلىق قىلىش توغرىسىدا

الله تائالا (قەرز ئىگىلىرىنى) قىيىنچىلىقى بار كىشىدىن قەرزنى سۈيلىمەي، (ئۇلار پۇل تېپىپ قايتۇرۇپ بەرگىچە) سەۋرى قىلىپ تۇرۇشقا بۇيرۇپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئەگەر قەرزدارنىڭ قولى قىسقا بولسا، ئۇنىڭ ھالى ياخشىلانغۇچە كۈتۈڭلار**﴾ ئىسلام كېلىشتىن ئىلگىرىكى زاماندا كىشىلەر ئۆزلىرىگە قەرزدار كىشىلەرگە قەرزنىڭ ۋاقتى توشسا: قەرزنى قايتۇرۇپ بېرىسەن. ئەگەر ھازىر قايتۇرۇپ بېرەلمىسەڭ كېيىن ئۆسۈمى بىلەن بېرىسەن، دەيتتى. سىلەر ئۇنداق دېمەي قەرزدار پۇل تېپىپ بولغىچە سەۋرى قىلىپ تۇرۇڭلار. ئاندىن الله قەرز ئىگىلىرىنى (قەرزداردىكى) قەرزنى كەچۈرۈۋېتىشكە رىغبەتلەندۈرۈپ ۋە ئۇنىڭغا كۆپ ساۋاب بېرىدىغانلىقىنى ۋەدە قىلىپ مۇنداق دېدى: ﴿**ئەگەر (خەيرلىك ئىش ئىكەنلىكىنى بىلسەڭلار، قىيىنچىلىقتا قالغان قەرزداردىن ئالىدىغان قەرزنى ئۇنىڭغا) سەدىقە قىلىپ بېرىۋەتكىنىڭلار سىلەر ئۈچۈن تېخىمۇ ياخشىدۇر**﴾ يەنى قەرز بەرگەن پۇلنىڭ ھەممىسىنى قەرزداردىن كەچۈرۈۋېتىپ ئۇنىڭ گەدىنىدىن قەرزنى بىكار قىلىۋېتىڭلار.

ئىمام ئەھمەد، سۇلەيمان ئىبنى بۇرەيدەدىن ئاتىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «بىر قەرز ئىگىسى قىيىنچىلىقى بار بىر قەرزدارغا (ئۇ پۇل تېپىپ بولغىچە ۋاقىت بېرىپ) كۈتۈپ تۇرسا ھەركۈنى ئۇنىڭغا (يەنى قەرز ئىگىسىگە) قەرز بەرگەن پۇلنى سەدىقە قىلغاننىڭ (ساۋابى بولىدۇ)». دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم. ئاندىن ئۇ يەنە پەيغەمبەر

ئەلەيھىسسالامنىڭ: «قەرز ئىگىسى قىيىنچىلىقى بار قەرزدارنىڭ (ئەھۋالى ياخشىلىنىپ بولغىچە) كۈتۈپ تۇرسا، ھەر كۈنى ئۇنىڭغا قەرز بەرگەن پۇلدىن ئىككى ھەسسە جىق پۇلنى سەدىقە قىلغاننىڭ ساۋابى بولىدۇ» دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم. مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەن سىنىڭ قەرز ئىگىسى قىيىنچىلىقى بار بىر قەرزدارغا پۇل تېپىپ بولغىچە ۋاقىت بېرىپ كۈتۈپ تۇرسا، ھەر كۈنى ئۇنىڭغا قەرز بەرگەن پۇلنى سەدىقە قىلغاننىڭ ساۋابى بولىدۇ: دېگەنلىكىڭنى ئاڭلىغان ئىدىم. ئاندىن سىنىڭ قەرز ئىگىسى قىيىنچىلىقى بار قەرزدارنىڭ (ئەھۋالى ياخشىلىنىپ بولغىچە) كۈتۈپ تۇرسا، ھەر كۈنى ئۇنىڭغا قەرز بەرگەن پۇلدىن ئىككى ھەسسە جىق پۇلنى سەدىقە قىلغاننىڭ ساۋابى بولىدۇ، دېگەنلىكىڭنىمۇ ئاڭلىدىم دېسەم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قەرزنى بېرىشنىڭ مۇددىتى توشۇشتىن بۇرۇن كۈتكەن بولسا، ھەر كۈنى ئۇنىڭغا قەرز بەرگەن پۇلنى سەدىقە قىلغاننىڭ ساۋابى بولىدۇ. ئەگەر قەرزنىڭ مۇددىتى توشۇپ قېلىپ ئاندىن ئۇنى كۈتكەن بولسا، ھەر كۈنى ئۇنىڭغا قەرز بەرگەن پۇلدىن ئىككى ھەسسە پۇلنى سەدىقە قىلغاننىڭ (ساۋابى بولىدۇ)» دېدى.

ئىمام ئەھمەد، مۇھەممەد ئىبنى كەئب قۇرەزىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، ئەبۇقەتادىنىڭ بىر كىشىدە ئالىدىغان قەرزى بار ئىدى. ئۇ قەرزدارنىڭ قېشىغا قەرز سۈيلەپ كەلسە، قەرزدار ئۇنىڭدىن ئۆزىنى قاچۇرۇپ يۈرەتتى. بىر كۈنى ئەبۇقەتادە ھېلىقى قەرزدارنى ئىزدەپ كەلسە، (ئۆيىدىن) بىر كىچىك بالا چىقتى. ئۇ كىچىك بالىدىن قەرزدارنى سورىغان ئىدى. بالا: ئۇ ئۆيدە بىر نەرسە يەۋاتىدۇ دەپ جاۋاب بەردى. ئاندىن قەتادە ئۇ كىشىنى: ئى پالانى! (بۇ يەرگە) چىق، مەن سىنىڭ ئۆيدە بارلىقىڭنى بىلدىم دەپ چاقىرغان ئىدى. ئۇ كىشى ئۇنىڭ قېشىغا چىقتى. ئەبۇقەتادە: نېمشقا سەن مەندىن ئۆزەڭنى چەتكە ئېلىپ يۈرىسەن؟ دەپ سورىدى. قەرزدار: مەن قىيىنچىلىقتا قالدىم، مېنىڭ ھېچقانداق نەرسەم يوق دېدى. ئەبۇقەتادە الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ھەقىقەتەن سەن قىيىنچىقلىقتا قالدىڭمۇ؟ دېدى. ئۇ شۇنداق دەپ جاۋاب بەردى. شۇنىڭ بىلەن ئەبۇقەتادە يىغلاپ كېتىپ مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «بىر كىشى ئۆزىنىڭ قەرزدارىدىن (قىيىنچىلىقىنى) كۆتۈرۈۋەتسە ياكى ئۇنى كەچۈرىۋەتسە ئۇ قىيامەت كۈنى ئەرشنىڭ سايىسى ئاستىدا بولىدۇ» دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم دېدى.

ھافىز ئەبۇيەئلا مەۋسىلي، ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «قىيامەت كۈنى الله تائالانىڭ ئالدىغا بەندىلىرىدىن بىر بەندە كەلتۈرۈلۈپ، الله ئۇنىڭدىن سەن دۇنيادا مەن ئۈچۈن نېمە ئىش قىلدىڭ؟ دەپ سورايدۇ. بەندە: ئى پەرۋەردىگارىم! مەن دۇنيادا سەندىن (بىر نەرسىنى) ئۈمىد قىلغۇدەك زەررە چاغلىق بىر ئىش قىلمىدىم، دەپ جاۋاب بېرىدۇ. ئۇ بەندە بۇ جاۋابنى ئۈچ قېتىم تەكرارلايدۇ. ئۈچىنچى قېتىملىق جاۋابىنىڭ ئاخىرىدا: ئى پەرۋەردىگارىم! ھەقىقەتەن سەن ماڭا مال بەردىڭ، مەن كىشىلەرگە (بىر نەرسە) ساتىدىغان كىشىمەن، مېنىڭ ئادىتىم (كىشىلەردىن) كەچۈرىۋېتىش ئىدى. مەن باي كىشىلەرگە ئاسانلاشتۇرۇپ بېرەتتىم. نامرات، قىيىنچىلىقى بار كىشىلەرنى (ئۇلارنىڭ ھالى ياخشىلىنىپ بولغىچە ئالىدىغان پۇلنى سۈيلىمەي) كۈتەتتىم دېدى. ئاندىن الله: ئاسانلىق تۇغدۇرۇپ بېرىشكە مەن ئەڭ ھەقلىقتۇرمەن، دەپ (ئۇ بەندىنى) جەننەتكە كىرگۈزۈۋېتىلار دەيدۇ»

ئاندىن الله بەندىلىرىگە نەسىھەت قىلىپ دۇنيا ۋە ئۇنىڭ ئىچىدىكى مال ـ مۈلۈكلەر ۋە ئۇنىڭدىن باشقا نەرسىلەرنىڭ يوقلىپ كېتىدىغانلىقىنى، ئاخىرەتنىڭ (كۈندىن ـ كۈنگە)

يېقىنلىشىۋاتقانلىقىنى (ھەممە نەرسىلەرنىڭ) الله تەرىپىگە قايتىدىغانلىقىنى، مەخلۇقاتلىرىنىڭ قىلغان ئىشلىرىدىن ھېساب ئالىدىغانلىقىنى، ئۇلارنىڭ قىلغان ئەمەللىرىنىڭ ياخشىلىقى ياكى يامانلىقىغا قاراپ، ئۇلارغا مۇكاپات ياكى جازا بېرىدىغانلىقىنى ئاگاھلاندۇرۇپ ۋە ئۇلارنى ئۆزىنىڭ ئازابىدىن قورقىتىپ مۇنداق دېدى: ﴿**سىلەر شۇنداق بىر كۈندىن (يەنى قىيامەت كۈنىدىن) قورقۇڭلاركى، ئۇكۈندە سىلەر الله نىڭ دەرگاھىغا قايتۇرۇلىسىلەر، ئاندىن ھەر كىشى قىلغان (ياخشى ـ يامان) ئەمەلىنىڭ نەتىجىسىنى تولۇق كۆرىدۇ، ئۇلارغا زۇلۇم قىلىنمايدۇ، (يەنى ياخشى ئەمەلى كېمەيتىلىپ، يامان ئەمەلى كۆپەيتىلمەيدۇ)**﴾.

ئىمام نەسەئى، ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: قۇرئاننىڭ ئىچىدىكى ئەڭ ئاخىرىدا چۈشكەن ئايەت الله نىڭ: ﴿**سىلەر شۇنداق بىر كۈندىن (يەنى قىيامەت كۈنىدىن) قورقۇڭلاركى، ئۇكۈندە سىلەر الله نىڭ دەرگاھىغا قايتۇرۇلىسىلەر، ئاندىن ھەر كىشى قىلغان (ياخشى ـ يامان) ئەمەلىنىڭ نەتىجىسىنى تولۇق كۆرىدۇ، ئۇلارغا زۇلۇم قىلىنمايدۇ، (يەنى ياخشى ئەمەلى كېمەيتىلىپ، يامان ئەمەلى كۆپەيتىلمەيدۇ)**﴾ دېگەن ئايىتىدۇر. زەھھاك ۋە ئەۋفىيمۇ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ شۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلدى.

* * * * * * *

يَٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُوٓاْ إِذَا تَدَايَنتُم بِدَيۡنٍ إِلَىٰٓ أَجَلٖ مُّسَمّٗى فَٱكۡتُبُوهُۚ وَلۡيَكۡتُب بَّيۡنَكُمۡ كَاتِبُۢ بِٱلۡعَدۡلِۚ وَلَا يَأۡبَ كَاتِبٌ أَن يَكۡتُبَ كَمَا عَلَّمَهُ ٱللَّهُۚ فَلۡيَكۡتُبۡ وَلۡيُمۡلِلِ ٱلَّذِي عَلَيۡهِ ٱلۡحَقُّ وَلۡيَتَّقِ ٱللَّهَ رَبَّهُۥ وَلَا يَبۡخَسۡ مِنۡهُ شَيۡـٔٗاۚ فَإِن كَانَ ٱلَّذِي عَلَيۡهِ ٱلۡحَقُّ سَفِيهًا أَوۡ ضَعِيفًا أَوۡ لَا يَسۡتَطِيعُ أَن يُمِلَّ هُوَ فَلۡيُمۡلِلۡ وَلِيُّهُۥ بِٱلۡعَدۡلِۚ وَٱسۡتَشۡهِدُواْ شَهِيدَيۡنِ مِن رِّجَالِكُمۡۖ فَإِن لَّمۡ يَكُونَا رَجُلَيۡنِ فَرَجُلٞ وَٱمۡرَأَتَانِ مِمَّن تَرۡضَوۡنَ مِنَ ٱلشُّهَدَآءِ أَن تَضِلَّ إِحۡدَىٰهُمَا فَتُذَكِّرَ إِحۡدَىٰهُمَا ٱلۡأُخۡرَىٰۚ وَلَا يَأۡبَ ٱلشُّهَدَآءُ إِذَا مَا دُعُواْۚ وَلَا تَسۡـَٔمُوٓاْ أَن تَكۡتُبُوهُ صَغِيرًا أَوۡ كَبِيرًا إِلَىٰٓ أَجَلِهِۦۚ ذَٰلِكُمۡ أَقۡسَطُ عِندَ ٱللَّهِ وَأَقۡوَمُ لِلشَّهَٰدَةِ وَأَدۡنَىٰٓ أَلَّا تَرۡتَابُوٓاْ إِلَّآ أَن تَكُونَ تِجَٰرَةً حَاضِرَةٗ تُدِيرُونَهَا بَيۡنَكُمۡ فَلَيۡسَ عَلَيۡكُمۡ جُنَاحٌ أَلَّا تَكۡتُبُوهَاۗ وَأَشۡهِدُوٓاْ إِذَا تَبَايَعۡتُمۡۚ وَلَا يُضَآرَّ كَاتِبٞ وَلَا شَهِيدٞۚ وَإِن تَفۡعَلُواْ فَإِنَّهُۥ فُسُوقُۢ بِكُمۡۗ وَٱتَّقُواْ ٱللَّهَۖ وَيُعَلِّمُكُمُ ٱللَّهُۗ وَٱللَّهُ بِكُلِّ شَيۡءٍ عَلِيمٞ ﴿٢٨٢﴾

*ئى مۆمىنلەر! مۇددەت بەلگىلەپ ئۆز ئارا قەرز بېرىشسەڭلار، ئۇنى (ھۆججەت قىلىپ) يېزىپ قويۇڭلار، ئاراڭلاردىكى خەت بىلىدىغان كىشى ئۇنى (كەم ـ زىيادە قىلماي) ئادىللىق بىلەن يازسۇن، خەت بىلىدىغان كىشى (الله ئۇنىڭغا بىلدۈرگەندەك توغرىلىق بىلەن يېزىشنى) رەت قىلمىسۇن، ئۇ يازسۇن، زىممىسىدە باشقىلارنىڭ ھەققى بولغان ئادەم (يازىدىغان كىشىگە) ئېيتىپ بەرسۇن (قەرزدار)*

*پەرۋەردىگارى اللە دىن قورقسۇن، قەرز ئالغان نەرسىدىن ھېچنېمىنى كېمەيتىۋەتمىسۇن، ئەگەر قەرز ئالغۇچى ئادەم ئەخمەق (يەنى خۇدبىن، ئەقىلسىز، ئىسراپخور) ياكى ئاجىز (يەنى كىچىك بالا ياكى بەكمۇ قېرى) بولسا، ياكى (گەپ قىلالماسلىقى، گاچىلىقى، كېكەچلىكى تۇپەيلىدىن) ئۆزى ئېيتىپ بېرەلمىسە، ئۇنىڭ ئىشلىرىنى باشقۇرغۇچى ئادەم ئادىللىق بىلەن ئېيتىپ بەرسۇن، سىلەر ئەر كىشىلەردىن ئىككى كىشىنى گۇۋاھلىققا تەكلىپ قىلىڭلار؛ ئەگەر ئىككى ئەركىشى يوق بولسا، سىلەر (ئادالىتىگە، دىيانىتىگە) رازى بولىدىغان كىشىلەردىن بىر ئەر، ئىككى ئايالنى گۇۋاھلىققا تەكلىپ قىلىڭلار، بۇ ئىككى ئايالنىڭ بىرسى ئۇنتۇپ قالسا، ئىككىنچىسى ئېسىگە سالىدۇ. گۇۋاھچىلار (گۇۋاھلىققا) چاقىرىلغان ۋاقتىدا (گۇۋاھ بولۇشتىن) باش تارتمىسۇن. قەرز مەيلى ئاز بولسۇن، مەيلى كۆپ بولسۇن، ئۇنى قايتۇرۇش ۋاقتى بىلەن قوشۇپ يېزىشتىن ئېرىنمەڭلار. اللە نىڭ نەزىرىدە (يەنى ھۆكمىدە)، بۇ ئەڭ ئادىللىق ۋە ئەڭ ئىسپاتلىقتۇر (يەنى گۇۋاھلىقنىڭ ئۇنتۇلماسلىقىنى ئەڭ ئىسپاتلىغۇچىدۇر)، گۇمانلانماسلىقىڭلارغا ئەڭ يېقىندۇر. لېكىن ئاراڭلاردا قىلىشقان قولمۇ قول سودىدا ھۆججەت يازمىساڭلارمۇ ھېچ گۇناھ بولمايدۇ. ئۆزئارا سودا قىلىشقان ۋاقتىڭلاردا گۇۋاھچى تەكلىپ قىلىڭلار، پۈتۈكچىگىمۇ گۇۋاھچىغىمۇ زىيان يەتكۈزۈلمىسۇن؛ ئەگەر زىيان يەتكۈزسەڭلار گۇناھ ئۆتكۈزگەن بولىسىلەر، اللە نىڭ (ئەمرىگە ۋە نەھيىسىگە مۇخالىپەتچىلىك قىلىشتىن) ساقلىنىڭلار، اللە سىلەرگە ئۆگىتىدۇ (يەنى سىلەرگە ئىككىلا دۇنيادا پايدىلىق بولغان ئىلىمنى بېرىدۇ)، اللە ھەممە نەرسىنى بىلگۈچىدۇر﴿282﴾.*

## نېسى ئېلىم ـ بېرىم ئىشلىرىدا ھۆججەت يېزىشقا بۇيرۇغانلىقى توغرىسىدا

بۇ ئايەت قۇرئاننىڭ ئىچىدىكى ئەڭ ئۇزۇن ئايەتتۇر. ئىبنى جەرىر، سەئىد ئىبنى مۇسەييىبنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بۇ ئايەت قۇرئاننىڭ ئىچىدىكى ئەڭ ئاخىرىدا چۈشكەن ئايەتتۇر.

**﴿ئى مۆمىنلەر! مۇددەت بەلگىلەپ ئۆز ئارا قەرز بېرىشسەڭلار، ئۇنى (ھۆججەت قىلىپ) يېزىپ قويۇڭلار﴾** يەنى اللە مۆمىن بەندىلىرىنى ئۇلار (ئۆز ئارا) نېسى ئېلىم ـ بېرىم قىلىشقاندا قەرزنىڭ سان مىقدارى ۋە ئۇنىڭ قاچان قايتۇرۇلىدىغانلىقىنىڭ ئېنىق بولۇشى ۋە گۇۋاھچى بولغانلارغىمۇ ئېنىشەنچلىك بولۇشى ئۈچۈن ھۆججەت يېزىشقا بۇيرۇدى.

اللە بۇ ھەقىقەتكە بۇ ئايەتنىڭ ئاخىرىدا ئالاھىدە ئاگاھلاندۇرۇپ مۇنداق دەيدۇ: **﴿اللە نىڭ نەزىرىدە (يەنى ھۆكمىدە)، بۇ ئەڭ ئادىللىق ۋە ئەڭ ئىسپاتلىقتۇر (يەنى گۇۋاھلىقنىڭ ئۇنتۇلماسلىقىنى ئەڭ ئىسپاتلىغۇچىدۇر)، گۇمانلانماسلىقىڭلارغا ئەڭ يېقىندۇر﴾.**

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنىگە كەلگەندە، ئۇلارنىڭ (يەنى مەدىنىدىكى كىشىلەرنىڭ) ئالماقچى بولغان مېۋىنىڭ ئىككى ياكى ئۈچ يىللىق پۇلىنى ئىلگىرى بېرىدىغان ئادىتى بار ئىكەن. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بىر كىشى مېۋە ئېلىش ئۈچۈن (پۇلنى) ئىلگىرى بەرمەكچى بولسا، مۇددەتنى ۋە مىقدارىنى ئېنىق قىلىپ بەرسۇن»[1] دېدى.

---

[1] يەنى مېۋىگە ئوخشاش نەرسىلەردە ئۇنىڭ پىشىدىغان ۋاقتى كېلىشتىن بۇرۇن، پۇل ئۆتكۈزۈپ قويماقچى بولسا، ئۇ مېۋىنى قاچان تاپشۇرۇۋالىدۇ. كىلولاپ بەرسە قانچە كىلو بېرىدۇ. ئۆلچەملەپ بەرسە قايسى ئۆلچەمدە ۋە قانچە ئۆلچەم بېرىدۇ. بۇلارنىڭ ھەممىسىنى ئېنىق قىلىپ بولۇپ ئاندىن پۇل بېرىشى لازىم.

**﴿ئۇنى (ھۆججەت قىلىپ) يېزىپ قويۇڭلار﴾** يەنى ئېلىم ـ بېرىمنىڭ ئىشەنچلىك بولۇشى ئۈچۈن ئۇنى ئۆز ئارا يېزىشىڭلار. ئىبنى جەرىر مۇنداق دېدى: كىمكى قەرز ئالسا، ھۆججەت يېزىپ بېرىپ ئالسۇن. كىمكى بىر نەرسە سېتىۋالسا، (بىر كىشىنى) گۇۋاھچى قىلسۇن. ئەبۇسەئىد، شەئبى، رەبىئ ئىبنى ئەنەس، ھەسەن، ئىبنى جورەيج، ئىبنى زەيد ۋە ئۇلاردىن باشقىلار: قەرز ئالغاندا يېزىش (ئەسلىدە) ۋاجىب ئىدى. ئاندىن ئۇ ھۆكۈم اللە تائالانىڭ: **﴿ئاراڭلاردا بىرىڭلار بىرىڭلارغا ئىشىنىپ ئامانەت قويسا، ئۇ چاغدا ئامانەتنى ئالغۇچى ئادەم ئامانەتنى تاپشۇرسۇن (يەنى قەرز بەرگۈچى قەرز ئالغۇچىغا ئىشىنىپ ئۇنىڭدىن بىر نەرسىنى گۆرۈ ئالمىسا، قەرزدار قەرزنى دېيىشكەن ۋاقتىدا قايتۇرسۇن)﴾** دېگەن ئايىتى بىلەن ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇپ كەتتى دېدى.

**﴿ئاراڭلاردىكى خەت بىلىدىغان كىشى ئۇنى (كەم ـ زىيادە قىلماي) ئادىللىق بىلەن يازسۇن﴾** يەنى ئادىللىق ۋە ھەق بىلەن يازسۇن ئۇنى يېزىشتا (ئىككى تەرەپنىڭ) بىرىگە زۇلۇم قىلىنىپ قالمىسۇن، كاتىبلار (قەرز بەرگۈچى ۋە ئالغۇچىلار) پۈتۈشكەن نەرسىنى ئارتۇق ۋە كەم قىلماي يازسۇن.

**﴿خەت بىلىدىغان كىشى (اللە ئۇنىڭغا بىلدۈرگەندەك توغرىلىق بىلەن يېزىشنى) رەت قىلمىسۇن، ئۇ يازسۇن﴾** يەنى ئەگەر كاتىبلاردىن كىشىلەرگە (ھۆججەت) يېزىپ بېرىش تەلەپ قىلىنسا، ئۇلارنىڭ ئۆزرىسى بولمايدىغانلا بولسا، ھۆججەت يېزىشتىن باش تارتمىسۇن. ئۇ ئەسلىدە خەت يېزىشنى بىلمەيتتى. اللە ئۇنىڭغا خەت يېزىشنى بىلدۈرۈپ قويدى. شۇنىڭ ئۈچۈن خەت يازالمايدىغان كىشىلەرگە ياخشىلىق قىلىپ، (ئۇلارنىڭ خەتلىرىنى) يېزىپ بەرسۇن.

باشقىلارغا ياردەم بەرسە سەدىقە بولىدىغانلىقى توغرىسىدا ھەدىستە مۇنداق دەپ كەلدى: «سېنىڭ بىر نەرسە ياسالمايدىغان كىشىگە ياردەم بەرگىنىڭ، ياكى بىلمەيدىغان كىشىنىڭ بىر ئىشىنى قىلىپ بەرگىنىڭ سەدىقىنىڭ قاتارىدىن بولىدۇ».

يەنە بىر ھەدىستە مۇنداق دەپ كەلدى: «بىر كىشى بىلىدىغان بىر نەرسىنى (مەن ئۇنى بىلمەيمەن دەپ) يوشۇرسا قىيامەت كۈنى (ئۇنىڭ ئاغزىغا) ئوتتىن يۈگەن سېلىنىدۇ». مۇجاھىد ۋە ئەتا: خەت يازالايدىغان كىشىنىڭ خەت يازالمايدىغانلارنىڭ ھۆججەتلىرىنى يېزىپ بېرىشى ۋاجىبتۇر دېدى.

**﴿زىممىسىدە باشقىلارنىڭ ھەققى بولغان ئادەم (يازدىغان كىشىگە) ئېيتىپ بەرسۇن (قەرزدار) پەرۋەردىگارى اللە دىن قورقسۇن﴾** يەنى قەرزدار كىشى ئۆزىنىڭ زىممىسىدىكى بار قەرزنى (ھۆججەت يازىدىغان) كىشىگە ئېيتىپ بەرسۇن ۋە ئۇنىڭدا اللە دىن قورقسۇن (يەنى بىر نەرسىنى كەم ئېيتىپ بېرىشتىن اللە دىن قورقسۇن).

**﴿قەرز ئالغان نەرسىدىن ھېچنېمىنى كېمەيتىۋەتمىسۇن﴾** يەنى ئۇنىڭدىن بىر نەرسىنى يوشۇرمىسۇن. **﴿ئەگەر قەرز ئالغۇچى ئادەم ئەخمەق (يەنى خۇدبىن، ئەقىلسىز، ئىسراپخور) ياكى ئاجىز (يەنى كىچىك بالا ياكى بەكمۇ قېرى) بولسا، ياكى (گەپ قىلالماسلىقى، گاچىلىقى، كېكەچلىكى تۈپەيلىدىن) ئۆزى ئېيتىپ بېرەلمىسە، ئۇنىڭ ئىشلىرىنى باشقۇرغۇچى ئادەم ئادىللىق بىلەن ئېيتىپ بەرسۇن﴾**.

## ھۆججەت يېزىش بىلەن بىرگە گۇۋاھچى كەلتۈرۈش توغرىسىدا

**﴿سىلەر ئەر كىشىلەردىن ئىككى كىشىنى گۇۋاھلىققا تەكلىپ قىلىڭلار﴾** يەنى الله تائالا تېخىمۇ ئىشەنچلىك بولۇشى ئۈچۈن (ھۆججەت) يېزىش بىلەن بىللە (ئىككى كىشىنى) گۇۋاھچى قىلىشقا بۇيرۇدى.

**﴿ئەگەر ئىككى ئەركىشى يوق بولسا، سىلەر (ئادالەتلىكلىكىگە، دىيانەتلىكىگە) رازى بولىدىغان كىشىلەردىن بىر ئەر، ئىككى ئايالنى گۇۋاھلىققا تەكلىپ قىلىڭلار﴾** يەنى مال - مۈلۈككە مۇناسىۋەتلىك (گۇۋاھچىلىقتا) ئايال كىشىنىڭ تۇتۇۋېلىش قابىلىيىتى ئەركىشىدىن تۆۋەنرەك بولغانلىقى ئۈچۈن ئىككى ئايال كىشىنىڭ گۇۋاھلىقى بىر ئەر كىشىنىڭ گۇۋاھلىقىغا باراۋەر بولىدۇ.

بۇ ھەقتە (يەنى ئايال كىشىنىڭ تۇتۇۋېلىش قابىلىيىتىنىڭ تۆۋەن ئىكەنلىكى توغرىسىدا) ئىمام مۇسلىم، ئەبۇھۇرەيرەدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئى ئاياللار گۇرۇھى! سەدىقە قىلىڭلار ۋە (الله دىن) گۇناھىڭلارنىڭ كەچۈرۈلۈشىنى تىلەپ كۆپ دۇئا قىلىڭلار. چۈنكى، مەن دوزاختا كىرىدىغان كىشىلەرنىڭ كۆپىنچىسىنىڭ ئاياللار ئىكەنلىكىنى كۆردۈم».

ئاندىن ئۇلارنىڭ ئىچىدىن ئەقىللىقراق بىر ئايال: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى نېمىشقا دوزاختا كىرىدىغان كىشىلەرنىڭ كۆپىنچىسى بىز بولىمىز؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەر لەنەتنى جىق ئوقۇيسىلەر. ئەرلىرىڭلارنىڭ قىلىپ بەرگەن ياخشى ئىشلىرىدىن تانىسىلەر، سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردىكى ئەقىللىق دېگەنلەرنىڭمۇ يەنىلا ئەقلى ۋە دىنى كەمتۈكتۇر» دېدى. ئۇ ئايال: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! قانداق قىلىپ (بىزنىڭ) ئەقلىمىز بىلەن دىنىمىز كەم بولىدۇ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «(ئاياللارنىڭ) ئەقلىنىڭ كەملىكى ئىككى ئايالنىڭ گۇۋاھلىقى بىر ئەرنىڭ گۇۋاھلىقىغا تەڭ بولىدۇ. بۇ ئەقلىنىڭ كەملىكىدۇر. ئاياللارنىڭ دىنىنىڭ كەملىكى ئۇلار (ھەيز سەۋەبى بىلەن) كېچىلەپ (يەنى نەچچە كۈنلەر) ناماز ئوقۇمايدۇ ۋە رامىزاندا روزا تۇتمايدۇ، مانا بۇ دىنىنىڭ كەملىكىدۇر» دەپ جاۋاب بەردى.

**﴿سىلەر (ئادالەتلىكىگە، دىيانەتلىكىگە) رازى بولىدىغان كىشىلەردىن﴾** بۇ ئايەت ئادىللىق دېگەن سۈپەتنىڭ گۇۋاھچىلاردا تېپىلىشىنىڭ شەرت ئىكەنلىكىگە پاكىتتۇر. **﴿بۇ ئىككى ئايالنىڭ بىرسى ئۇنتۇپ قالسا، ئىككىنچىسى ئېسىگە سالىدۇ﴾** شۇنىڭ بىلەن گۇۋاھلىقنى ئۇنتۇپ قالغان ئايال گۇۋاھچى بولغانلىقىنى ئېسىگە ئالىدۇ.

**﴿گۇۋاھچىلار (گۇۋاھلىققا) چاقىرىلغان ۋاقىتدا (گۇۋاھ بولۇشتىن) باش تارتمىسۇن﴾** بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى الله تائالانىڭ: **﴿خەت بىلىدىغان كىشى (الله ئۇنىڭغا بىلدۈرگەندەك توغرىلىق بىلەن يېزىشنى) رەت قىلمىسۇن، ئۇ يازسۇن﴾** دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسىگە ئوخشاپ كېتىدۇ. بۇ ئايەتتىن (بىر ئىشقا) گۇۋاھلىق بولۇپ بېرىش پەرز كۇپايە دېگەن ھۆكۈم ئېلىنىدى.

**﴿گۇۋاھچىلار (گۇۋاھلىققا) چاقىرىلغان ۋاقىتدا (گۇۋاھ بولۇشتىن) باش تارتمىسۇن﴾** يەنى ئەگەر گۇۋاھلىقتىن ئۆتۈپ بېرىش ئۈچۈن چاقىرىلمىسا، ئۆزلىكىدىن كېلىش زۆرۈر ئەمەس.

مۇجاھىد، ئەبۇمۇجلىز ۋە باشقىلار: ئەگەر سەن گۇۋاھچى بولۇپ بېرىش ئۈچۈن چاقىرىلساڭ (گۇۋاھچى بولۇش ياكى بولماسلىق) ئىختىيارى سەندە. گۇۋاھچى بولساڭ، كېيىن گۇۋاھلىقتىن ئۆتۈپ بېرىشقا چاقىرىلساڭ (سېنىڭ) بېرىشىڭ لازىمدۇر، دېدى.

**﴿قەرز مەيلى ئاز بولسۇن، مەيلى كۆپ بولسۇن، ئۇنى قايتۇرۇش ۋاقتى بىلەن قوشۇپ يېزىشتىن ئېرىنمەڭلار﴾** بۇ يۇقىرىدىن باشلىنىپ كەلگەن نەسىھەتنىڭ داۋامى، بۇ ئېلىم - بېرىم ئاز بولسۇن ياكى

كۆپ بولسۇن ئۇنى يېزىشنىڭ لازىم ئىكەنلىكىگە بولغان بۇيرۇقتۇر. ﴿**ئېرىنمەڭلار**﴾ يەنى ئۇ ئاز بولسۇن ياكى كۆپ بولسۇن ئۇنى (قايتۇرىدىغان) ۋاقتىنى يېزىشتىنمۇ ئېرىنمەڭلەر.

﴿**الله نىڭ نەزىرىدە (يەنى ھۆكمىدە)، بۇ ئەڭ ئادىللىق ۋە ئەڭ ئىسپاتلىقتۇر (يەنى گۇۋاھلىقنىڭ ئۇنتۇلماسلىقىنى ئەڭ ئىسپاتلىغۇچىدۇر)، گۇمانلانماسلىقىڭلارغا ئەڭ يېقىندۇر، لېكىن ئاراڭلاردا قىلىشقان قولمۇ قول سودىدا ھۆججەت يازمىساڭلارمۇ ھېچ گۇناھ بولمايدۇ**﴾ يەنى نېسى بولغان ئېلىم ـ بېرىمدە ھۆججەت قىلىشقا بۇيرۇش، ئۇنى ئۇنتۇپ قېلىش ئارقىلىق بولىدىغان جېدەل ماجرانىڭ ئالدىنى ئېلىشتۇر. چۈنكى، نېسى ئېلىم ـ بېرىم يېزىلماي قالغان چاغدا ئۇنتۇلۇپ قېلىش ئېھتىمالى بەك كۈچلۈكتۇر. ئەگەر ئېلىم ـ بېرىم نىسى بولماي نەق بولسا ھۆججەت يېزىشمىسىمۇ بولىدۇ.

ئەمما سودا ـ سېتىق قىلغاندا ئۇنىڭغا گۇۋاھچى تەكلىپ قىلىش توغرىسىدا الله مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئۆزئارا سودا قىلىشقان ۋاقتىڭلاردا گۇۋاھچى تەكلىپ قىلىڭلار**﴾ بۇ ئايەتنىڭ ھۆكمى الله تائالانىڭ: ﴿**ئاراڭلاردا بىرىڭلار بىرىڭلارغا ئىشىنىپ ئامانەت قويسا، ئۇ چاغدا ئامانەتنى ئالغۇچى ئادەم ئامانەتنى تاپشۇرسۇن (يەنى قەرز بەرگۈچى قەرز ئالغۇچىغا ئىشىنىپ ئۇنىڭدىن بىر نەرسىنى گۆرۈ ئالمىسا، قەرزدار قەرزنى دېيىشكەن ۋاقتىدا قايتۇرسۇن)**﴾ دېگەن ئايىتى بىلەن ئەمەلدىن قالدۇرۇلغاندۇر. ياكى (ئۇ ئايەتنىڭ مەنىسى سودا ـ سېتىق قىلغاندا گۇۋاھچى ئېلىپ كېلىش) ۋاجىب ئەمەس. بەلكى مۇستەھەب دېگەن مەنىنى ئۇقتۇرىدۇ.

(سودا ـ سېتىقتا گۇۋاھچى ئېلىپ كېلىشنىڭ ۋاجىب ئەمەس، مۇستەھەب ئىكەنلىكىنىڭ دەلىلى بولسا) ئىمام ئەھمەد، ئەنسارىلاردىن بولغان ئەممار ئىبنى خۇزەيمەنىڭ تاغىسىدىن رىۋايەت قىلغان ھەدىستۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چەت يېزىدىن كەلگەن بىر ئەرەبتىن بىر ئات سېتىۋالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا ئاتنىڭ پۇلىنى (باشقا يەردە) بېرەي كەينىمدىن ماڭغىن دەپ قويۇپ تېزراق ماڭدۇ، ھېلىقى سەھرالىق ئەرەب پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئارقىدىن ماڭدۇ. ئاندىن كىشىلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇ ئاتنى ئالغانلىقىنى بىلمەستىن ئۇ سەھرالىقنىڭ ئالدىنى توسۇپ، ئۇ ئاتنى سودىلىششقا باشلايدۇ. ھەتتا ئۇلارنىڭ بەزىسى سەھرالىققا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سېتىۋالغان پۇلدىن ئارتۇق پۇل بەرمەكچى بولىدۇ. ئاندىن سەھرالىق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى چاقىرىپ: ئەگەر سەن بۇ ئاتنى ئالماقچى بولساڭ پۇلنى بېرىپ ئالغىن بولمىسا مەن بۇنى باشقا بىرسىگە سېتىپ بېرىۋېتىمەن دەيدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەھرالىقنىڭ بۇ گېپىنى ئاڭلاپ ئۇنىڭغا: «مەن ئۇنى سەندىن سېتىۋالمىدىممۇ؟» دەيدۇ. سەھرالىق ياق، الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم، مەن (ئۇنى) ساڭا ساتمىدىم، دەيدۇ. پەيغەمبەر ئەلەسھىسسالام: «ھەقىقەتەن مەن ئۇنى سەندىن سېتىۋالدىم» دەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن كىشىلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن سەھرالىقنى ئارىغا ئېلىۋالىدۇ. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ئۇ سەھرالىق ئارىسىدا: «مەن ئالدىم، مەن ساتمىدىم» دېگەنگە ئوخشاش گەپلەر بولىشىدۇ. ئاندىن سەھرالىق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: مېنىڭ ئۇنى ساڭا ساتقانلىقىمغا گۇۋاھلىق بېرەلەيدىغان گۇۋاھچىدىن بىرنى ئېلىپ كەل دەيدۇ. مۇسۇلمانلاردىن (شۇ يەرگە كەلگەن كىشىلەر) سەھرالىققا: ساڭا ۋاي! پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساڭا ھەقتىن باشقىنى سۆزلىمەيدۇ، دەيدۇ. كېيىن خۇزەيمە، كېلىپ سەھرالىقنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: مېنىڭ (ئۇ ئاتنى) ساڭا ساتقانلىقىمغا گۇۋاھلىق بېرەلەيدىغان گۇۋاھچىدىن بىرنى ئېلىپ كەل دېگەنلىكىنى ئاڭلاپ. سەھرالىققا: مەن سېنىڭ بۇ ئاتنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا

ساتقانلىقىڭغا گۇۋاھلىق بېرىمەن، دەيدۇ. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خۇزەيمىگە قاراپ ئۇنىڭغا: «نېمىگە ئاساسەن گۇۋاھلىق بېرىسەن» دەيدۇ. ئاندىن خۇزەيمە: ئى اللّٰه نىڭ پەيغەمبىرى! سېنىڭ راستچىل ئىكەنلىكىڭگە ئاساسلىنىپ گۇۋاھلىق بېرىمەن، دەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خۇزەيمىنىڭ گۇۋاھلىقىنى ئىككى كىشىنىڭ گۇۋاھلىقىنىڭ ئورنىدا قوبۇل قىلىدۇ، (مانا بۇ ھەدىستىن سودا ـ سېتىقتا گۇۋاھچىنىڭ ۋاجىب ئەمەسلىكى چىقىدۇ. ئەگەر ئۇ ۋاجىب بولغان بولسا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاتنى سېتىۋالغاندا گۇۋاھچى چاقىرغان بولاتتى).

﴿**يۈتۈكچىگىمۇ گۇۋاھچىغىمۇ زىيان يەتكۈزۈلمىسۇن**﴾ يەنى ھۆججەت يازغۇچى ئۇنىڭغا يېزىشقا دەپ بەرگەن سۆزدىن باشقىنى يېزىش، گۇۋاھچى ئۆزى ئاڭلىغان سۆزدىن باشقىسى بىلەن گۇۋاھلىق بېرىش ياكى ئۇنىڭ ھەممىسىنى يوشۇرۇپ گۇۋاھچىلىق بېرىشى ئارقىلىق (ساتقۇچىغا ياكى ئالغۇچىغا) زىيان يەتكۈزمىسۇن. بۇ ھەسەن، قەتادە ۋە باشقىلارنىڭ سۆزىدۇر.

﴿**ئەگەر زىيان يەتكۈزسەڭلار گۇناھ ئۆتكۈزگەن بولىسىلەر**﴾ يەنى ئەگەر سىلەر بۇيرۇلغان ئىشقا (بويسۇنماي) خالىغىنىڭلارنى قىلساڭلار ۋە توسۇلغان ئىشتىن (يانماي) ئۇنى قىلساڭلار (سىلەر بۇنىڭ بىلەن) اللّٰه نىڭ ئىتائىتىدىن چىققان بولۇسىلەر. ﴿**اللّٰه نىڭ (ئەمرىگە ۋە نەھيىسىگە مۇخالىپەتچىلىك قىلىشتىن) ساقلىنىڭلار**﴾ يەنى سىلەر اللّٰه تائالادىن قورقۇڭلار، ئۇنىڭ بۇيرۇقىغا بويسۇنۇڭلار ۋە ئۇنىڭ توسقان ئىشىدىن يېنىڭلار.

﴿**اللّٰه سىلەرگە ئۆگىتىدۇ (يەنى سىلەرگە ئىككىلا دۇنيادا پايدىلىق بولغان ئىلىمنى بېرىدۇ)**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى تۆۋەندىكى ئايەتلەرنىڭ مەنىسىگە ئوخشىشىپ كېتىدۇ: ﴿ئى مۆمىنلەر! ئەگەر اللّٰه دىن قورقساڭلار، اللّٰه سىلەرگە ھەق بىلەن باتىلنى ئايرىيدىغان ھىدايەت ئاتا قىلىدۇ﴾[1] ﴿ئى (ئىساغا) ئىمان ئېيتقان كىشىلەر! اللّٰه دىن قورقۇڭلار، اللّٰه غا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى (مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا) ئىمان ئېيتىڭلار، اللّٰه سىلەرگە رەھمىتىدىن ئىككى ھەسسە بېرىدۇ، سىلەرگە سىلەر (ئاخىرەتتە پۇلسىراتتا) ماڭىدىغان نۇرنى پەيدا قىلىدۇ﴾[2].

﴿**اللّٰه ھەممە نەرسىنى بىلگۈچىدۇر**﴾ يەنى ئۇ ئىشلارنىڭ ھەقىقىتىنى، ئۇنىڭ پايدىلىق تەرەپلىرىنى ۋە ئۇنىڭ كېيىنكى ئاقىۋىتىنى بىلگۈچىدۇر. اللّٰه تائالاغا بۇ نەرسىلەردىن كىچىككىنە بىر نەرسىمۇ يوشۇرۇن ئەمەس، بەلكى ئۇ ھەر نەرسىنى بىلگۈچىدۇر.

* * * * * * *

﴿وَإِن كُنتُمْ عَلَىٰ سَفَرٍ وَلَمْ تَجِدُوا۟ كَاتِبًا فَرِهَـٰنٌ مَّقْبُوضَةٌ ۖ فَإِنْ أَمِنَ بَعْضُكُم بَعْضًا فَلْيُؤَدِّ ٱلَّذِى ٱؤْتُمِنَ أَمَـٰنَتَهُۥ وَلْيَتَّقِ ٱللَّهَ رَبَّهُۥ ۗ وَلَا تَكْتُمُوا۟ ٱلشَّهَـٰدَةَ ۚ وَمَن يَكْتُمْهَا فَإِنَّهُۥٓ ءَاثِمٌ قَلْبُهُۥ ۗ وَٱللَّهُ بِمَا تَعْمَلُونَ عَلِيمٌ ﴿٢٨٣﴾

*ئەگەر سىلەر سەپەر ئۈستىدە بولۇپ خەت يازالايدىغان ئادەمنى تاپالمىساڭلار، بۇ چاغدا (قەرز ھۆججىتى يېزىپ بېرىشنىڭ ئورنىغا) گۆرۈ قويىدىغان نەرسىنى تاپشۇرساڭلار بولىدۇ؛ ئاراڭلاردا*

---

[1] سۈرە ئەنفال 29 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ھەدىد 28 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

***بىرىڭلار بىرىڭلارغا ئىشىنىپ ئامانەت قويسا، ئۇ چاغدا ئامانەتنى ئالغۇچى ئادەم ئامانەتنى تاپشۇرسۇن (يەنى قەرز بەرگۈچى قەرز ئالغۇچىغا ئىشىنىپ ئۇنىڭدىن بىر نەرسىنى گۆرۈ ئالمىسا، قەرزدار قەرزنى دېيىشكەن ۋاقتىدا قايتۇرسۇن)، (قەرزدار ئامانەتكە رىئايە قىلىشتا) پەرۋەردىگارىدىن قورقسۇن. گۇۋاھلىقنى يوشۇرماڭلار، كىمكى ئۇنى يوشۇرىدىكەن، ھەقىقەتەن ئۇنىڭ دىلى گۇناھكار بولىدۇ. الله قىلمىشىڭلارنى تامامەن بىلگۈچىدۇر***﴿283﴾.

## گۆرۈگە قويۇشنىڭ بايانى توغرىسىدا

﴿**ئەگەر سىلەر سەپەر ئۈستىدە بولۇپ**﴾ يەنى سەپەر ئۈستىدە بولۇپ، شۇ مۇددەت ئىچىدە، بىر ـ بىرىڭلار بىلەن قەرز ئالاقىسى قىلىشساڭلار.

﴿**خەت يازالايدىغان ئادەمنى تاپالمىساڭلار**﴾ ئىبنى ئابباس: ئۇلار ھۆججەت يازغۇچىنى تېپىپ قەغەز سىياھ ياكى قەلەمنى تاپالمىغان بولسا ھۆججەت يازماي ئۇنىڭ ئورنىغا قەرز ئىگىسى (قەرز ئالغان كىشىدىن) گۆرۈ ئۈچۈن بىر نەرسە ئالىدۇ.

ئىبنى ئابباس الله تائالانىڭ: ﴿**بۇ چاغدا (قەرز ھۆججىتى يېزىپ بېرىشنىڭ ئورنىغا) گۆرۈ قويىدىغان نەرسىنى تاپشۇرساڭلار بولىدۇ**﴾ دېگەن ئايىتىنى گۆرۈ بولسا، قولغا بىر نەرسە ئېلىش بىلەن بولىدۇ دېگەنلىككە پاكىت قىلدى. بۇ ھەقتە ھەدىستە ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولۇپ كەتكەندە ئۇنىڭ جەڭدە كىيىدىغان تۆمۈر كىيىمى ئۇنىڭ بالا ـ چاقىلىرىنىڭ يېمەكلىكى ئۈچۈن ئالغان 30 ۋەسەق[1] ئارپىنىڭ ئورنىغا بىر يەھۇدىينىڭ يېنىدا گۆرۈگە قويۇپ قويۇلغان ئىدى. يەنە بىر رىۋايەتتە: مەدىنىلىك يەھۇدىيلارنىڭ يېنىدا ئىدى، دېيىلگەن.

﴿**ئاراڭلاردا بىرىڭلار بىرىڭلارغا ئىشىنىپ ئامانەت قويسا، ئۇ چاغدا ئامانەتنى ئالغۇچى ئادەم ئامانەتنى تاپشۇرسۇن (يەنى قەرز بەرگۈچى قەرز ئالغۇچىغا ئىشىنىپ ئۇنىڭدىن بىر نەرسىنى گۆرۈ ئالمىسا، قەرزدار قەرزنى دېيىشكەن ۋاقتىدا قايتۇرسۇن)**﴾ ئىبنى ئەبۇھاتەم، ئەبۇسەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بۇ ئايەت ئۆزىنىڭ ئالدىدىكى (ئېلىش ـ بېرىش ئىشلىرى ۋە سودا ـ سېتىقتا ھۆججەت يېزىشقا ۋە گۇۋاھچى تۇرغۇزۇشقا بۇيرۇغان) ئايەتنىڭ ھۆكمىنى ئەمەلدىن قالدۇردى. شەئبىي (بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى): سىلەرنىڭ بەزىڭلار ـ بەزىڭلارغا ئىشەنچلىك بولسا، ئۇنى يازمىساڭلارمۇ ياكى گۇۋاھچى تۇرغۇزمىساڭلارمۇ ھېچقانداق گۇناھ يوق، دېگەنلىك بولىدۇ دېدى.

﴿**(قەرزدار ئامانەتكە رىئايە قىلىشتا) پەرۋەردىگارىدىن قورقسۇن**﴾ يەنى ئىشەنچلىك دەپ قارالغان كىشى شۇ ئېلىم ـ بېرىم ئىشلىرىدا الله تائالادىن قورقسۇن. بۇ ھەقتە ئىمام ئەھمەد، ئەبۇداۋۇد، تىرمىزى، نەسەئى ۋە ئىبنى ماجە قاتارلىقلار رىۋايەت قىلغان ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قولغا ئالغان نەرسىنى ئىگىسىگە قايتۇرغۇچىلىك (يەنى بىر كىشى بىر نەرسىنى ساقلاپ بېرىش ئۈچۈن ياكى باشقا بىر ئىش ئۈچۈن ئىگىدارچىلىقىغا ئالغان بولسا)، ھەتتا ئىگىسىگە ساق ـ سالامەت قايتۇرغۇچە ئۇنى ساقلاش شۇ كىشىنىڭ مەجبۇرىيىتىدۇر».

---

[1] بىر ۋەسەق تەخمىنەن 140 كىلوگىرامغا توغرا كېلىدۇ.

﴿**گۇۋاھلىقنى يوشۇرماڭلار**﴾ ئىبنى ئابباس ۋە باشقىلار: يالغان گۇۋاھلىق بېرىش چوڭ گۇناھلارنىڭ قاتارىدىندۇر ۋە گۇۋاھچىلىقنى يوشۇرۇشمۇ چوڭ گۇناھلارنىڭ قاتارىدىندۇر دەيدۇ.

﴿**گۇۋاھلىقنى يوشۇرماڭلار، كىمكى ئۇنى يوشۇرىدىكەن، ھەقىقەتەن ئۇنىڭ دىلى گۇناھكار بولىدۇ. الله قىلمىشىڭلارنى تامامەن بىلگۈچىدۇر**﴾ سۇددى بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە: يەنى ئۇنىڭ دىلى بۇزۇلدى دېگەنلىك بولىدۇ دېدى.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى الله تائالانىڭ تۆۋەندىكى ئايەتلىرىنىڭ مەنىسىگە ئوخشاشتۇر: ﴿« ئەگەر ئۇنى يوشۇرساق، بىز ئەلۋەتتە گۇناھكارلاردىن بولىمىز » دەپ الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلسۇن﴾[1] ﴿ئى مۆمىنلەر! خۇدالىق ئۈچۈن گۇۋاھلىق بېرىشتە، ئۆزەڭلارنىڭ ۋە ئاتا - ئاناڭلارنىڭ ياكى تۇغقانلىرىڭلارنىڭ زىيىنىغا (گۇۋاھلىق بېرىشكە) توغرا كەلگەن تەقدىردىمۇ، ئادالەتنى بەرپا قىلىشقا تىرىشىڭلار، (گۇۋاھلىق بېرىلگۈچى) باي بولسا (ئۇنىڭغا رىئايە قىلماستىن)، ياكى پېقىر بولسا (ئۇنىڭغا ئىچ ئاغرىتماستىن) ھامان ئادىل گۇۋاھ بولۇڭلار، الله سىلەردىن ئۇلارغا يېقىندۇر (يەنى ئۇلارنىڭ مەنپەئىتىنىڭ نېمىدە بولىدىغانلىقىنى ئوبدان بىلىدۇ)، نەپسى خاھىشىڭلارغا ئەگىشىپ (ھەقىقەتتىن) بۇرۇلۇپ كەتمەڭلار. ئەگەر تىلىڭلارنى تولغۇساڭلار (يەنى گۇۋاھلىقتىكى پاكىتنى بۇرمىلىساڭلار)، ياكى گۇۋاھلىقتىن باش تارتساڭلار، مۇنداقتا الله ھەقىقەتەن سىلەرنىڭ قىلمىشىڭلاردىن خەۋەردار بولۇپ تۇرغۇچىدۇر﴾[2].

* * * * * * *

لِّلَّهِ مَا فِي ٱلسَّمَٰوَٰتِ وَمَا فِي ٱلۡأَرۡضِۗ وَإِن تُبۡدُواْ مَا فِيٓ أَنفُسِكُمۡ أَوۡ تُخۡفُوهُ يُحَاسِبۡكُم بِهِ ٱللَّهُۖ فَيَغۡفِرُ لِمَن يَشَآءُ وَيُعَذِّبُ مَن يَشَآءُۗ وَٱللَّهُ عَلَىٰ كُلِّ شَيۡءٖ قَدِيرٌ ﴿٢٨٤﴾

***ئاسمانلاردىكى، زېمىندىكى شەيئىلەر (ئىگىدارچىلىق قىلىش جەھەتتىن بولسۇن، تەسەررۇپ قىلىش جەھەتتىن بولسۇن) الله نىڭ ئىلكىدىدۇر. دىلىڭلاردىكى (يامانلىقنى) مەيلى ئاشكارا قىلىڭلار، مەيلى يوشۇرۇڭلار، ئۇنىڭ ئۈچۈن الله سىلەردىن ھېساب ئالىدۇ. الله خالىغان كىشىگە مەغپىرەت قىلىدۇ، خالىغان كىشىگە ئازاب قىلىدۇ. الله ھەممە نەرسىگە قادىردۇر***﴿284﴾.

## بەندىلەرنىڭ دىللىرىدا يوشۇرغان نەرسە ئۈچۈن ھېساب قىلىنىشى ياكى قىلىنماسلىقى توغرىسىدا

الله (بۇ ئايەتتە) ئۆزىنىڭ ئاسمان - زېمىن ۋە ئۇنىڭ ئىچىدىكى بارلىق نەرسىلەرنىڭ ئىگىسى ئىكەنلىكىنى ئۇنىڭ ئارىسىدىكى ئاشكارا كۆرۈنىدىغان ياكى كۆرۈنمەيدىغان ناھايىتى كىچىك نەرسىلەرنىڭمۇ ئۇنىڭغا مەخپىي قالماستىن ئۇنىڭ ھەممىسىنى بىلىپ تۇرىدىغانلىقىدىن، بەندىلىرىنىڭ قىلغان ۋە دىللىرىدا يوشۇرغان (يامان) ئىشلار ئۈچۈن ئۇلاردىن ھېساب ئالىدىغانلىقىدىن خەۋەر بەردى.

---

[1] سۈرە مائىدە 106 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە نىسا 135 - ئايەت.

الله بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئېيتقىنكى (دىلىڭلاردىكىنى مەيلى يوشۇرۇڭلار، مەيلى ئاشكارىلاڭلار، الله ئۇنى بىلىپ تۇرىدۇ، الله ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى نەرسىلەرنىمۇ بىلىپ تۇرىدۇ. الله ھەر نەرسىگە قادىردۇر﴾[1] ﴿چۈنكى، ئۇ سىرنى ۋە ئۇنىڭدىنمۇ مەخپىيرەك ئىشلارنى بىلىپ تۇرىدۇ﴾[2] بۇ ھەقتە ئايەتلەر بەك كۆپتۇر. بۇ ئايەت ساھابىلارغا بەك ئېغىر تۇيۇلدى. ساھابىلار الله تائالانىڭ چوڭ ۋە كىچىك ئىشلارنىڭ ھەممىسىدىن ھېساب ئېلىشىدىن قورقتى. بۇ ئۇلارنىڭ ئىمانىنىڭ بەك كۈچلۈك ئىكەنلىكىنىڭ ئالامىتىدۇر.

بۇ ھەقتە ئىمام ئەھمەد، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: **الله تائالانىڭ ﴿ئاسمانلاردىكى، زېمىندىكى شەيئىلەر (ئىگىدارچىلىق قىلىش جەھەتتىن بولسۇن، تەسەررۇپ قىلىش جەھەتتىن بولسۇن) الله نىڭ ئىلكىدىدۇر. دىلىڭلاردىكى (يامانلىقنى) مەيلى ئاشكارا قىلىڭلار، مەيلى يوشۇرۇڭلار، ئۇنىڭ ئۈچۈن الله سىلەردىن ھېساب ئالىدۇ. الله خالىغان كىشىگە مەغپىرەت قىلىدۇ، خالىغان كىشىگە ئازاب قىلىدۇ. الله ھەممە نەرسىگە قادىردۇر﴾** دېگەن ئايىتى چۈشكەندە، بۇ ئايەت ساھابىلارغا ناھايىتى ئېغىر تۇيۇلدى. ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ تىزلىنىپ ئولتۇرۇپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بىز ناماز ئوقۇش، روزا تۇتۇش، جىھاد قىلىش ۋە سەدىقە بېرىشتەك بىز قىلالايدىغان ئىشلارغا بۇيرۇلغان ئىدۇق، (ھازىر) ساڭا بۇ ئايەت چۈشتى، بۇ ئايەتتە (بۇيرۇلغان نەرسىلەرنى) بىز قىلالمايمىز، دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەر، سىلەردىن ئىلگىرىكى يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلار دېگەندەك (سۆزۈڭگە) قۇلاق سالمىدۇق ۋە (بۇيرۇقۇڭغا) قارشىلىق قىلدۇق دېمەكچىمۇسىلەر؟ بەلكى (سۆزۈڭگە) قۇلاق سالدۇق ۋە (بۇيرۇقۇڭغا) بويسۇندۇق، (ئى) پەرۋەردىگارىمىز! سېنىڭ (بىزنىڭ گۇناھلىرىمىزنى) كەچۈرۈشىڭنى تىلەيمىز، ئاخىر قايتىدىغان جايىمىز سېنىڭ دەرگاھىڭدۇر دەڭلار» دېدى.

شۇنىڭ بىلەن ئۇلار ئۇ ئايەتنىڭ ھۆكمىگە باش ئەگكەن ئىدى. الله بۇ ئايەتنىڭ كەينىدىنلا تۆۋەندىكى ئايەتنى نازىل قىلدى: ﴿پەيغەمبەر پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن ئۇنىڭغا نازىل قىلىنغان كىتابقا ئىمان كەلتۈردى، مۆمىنلەرمۇ ئىمان كەلتۈردى، ئۇلارنىڭ ھەممىسى اللهغا ۋە الله نىڭ پەرىشتىلىرىگە، كىتابلىرىغا ۋە پەيغەمبەرلىرىگە ئىمان كەلتۈردى. (ئۇلار) «الله نىڭ پەيغەمبەرلىرىنىڭ ھېچبىرىنى ئايرىۋەتمەيمىز (يەنى ئۇلارنىڭ بەزىسىگە ئىمان ئېيتىپ، بەزىسىگە ئىمان ئېيتماي قالمايمىز)» دەيدۇ. ئۇلار: «بىز (دەۋىتىڭنى) ئاڭلىدۇق ۋە (ئەمرىڭگە) ئىتائەت قىلدۇق، پەرۋەردىگارىمىز، مەغپىرىتىڭنى تىلەيمىز، ئاخىر يانىدىغان جايىمىز سېنىڭ دەرگاھىڭدۇر» دەيدۇ﴾[3] ئاندىن ئۇلار بۇ ئايەتتە دېگەن ئىشلارنى قىلدى.

شۇنىڭ بىلەن الله يۇقىرىدىكى ئۇلارغا ئېغىر كەلگەن ئايەتتىن ھۆكمىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇپ: ﴿الله ھېچكىمنى تاقىتى يەتمەيدىغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ. كىشىنىڭ قىلغان ياخشىلىقى (نىڭ ساۋابى) ئۆزىگىدۇر، يامانلىقى (نىڭ جازاسىمۇ) ئۆزىگىدۇر. (ئۇلار) «پەرۋەردىگارىمىز! ئەگەر بىز ئۇنتۇساق ياكى خاتالاشساق (يەنى بىز ئۇنتۇش ياكى سەۋەنلىك سەۋەبىدىن ئەمرىڭنى تولۇق ئورۇنلىيالمىساق)، بىزنى جازاغا تارتمىغىن. پەرۋەردىگارىمىز! بىزدىن ئىلگىرىكىلەرگە

[1] سۈرە ئال ئىمران 29 - ئايەت.
[2] سۈرە تاھا 7 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە بەقەرە 285 - ئايەت.

يۇكلىگىنىڭگە ئوخشاش، بىزگە ئېغىر يۈك يۈكلىمىگىن (يەنى بىزنى قىيىن ئىشلارغا تەكلىپ قىلمىغىن)، پەرۋەردىگارىمىز! كۈچىمىز يەتمەيدىغان نەرسىنى بىزگە ئارتمىغىن، بىزنى كەچۈرگىن، بىزگە مەغپىرەت قىلغىن، بىزگە رەھىم قىلغىن، سەن بىزنىڭ ئىگىمىزسەن، كاپىر قەۋمگە قارشى بىزگە ياردەم بەرگىن» دەيدۇ﴾[1] دېگەن ئايەتنى نازىل قىلدى.

ئىمام مۇسلىم بۇ ھەقتە مۇنداق دەپ رىۋايەت قىلىدۇ: ئاندىن ساھابىلار ئايەتنىڭ ھۆكمىگە ئەمەل قىلغان ئىدى. الله تائالا: ﴿ئاسمانلاردىكى، زېمىندىكى شەيئىلەر (ئىگىدارچىلىق قىلىش جەھەتتىن بولسۇن، تەسەررۇپ قىلىش جەھەتتىن بولسۇن) الله نىڭ ئىلكىدىدۇر. دىلىڭلاردىكى (يامانلىقنى) مەيلى ئاشكارا قىلىڭلار، مەيلى يوشۇرۇڭلار، ئۇنىڭ ئۈچۈن الله سىلەردىن ھېساب ئالىدۇ﴾ دېگەن ئايىتىنىڭ ھۆكمىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇپ بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: ﴿الله ھېچكىمنى تاقىتى يەتمەيدىغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ، كىشىنىڭ قىلغان ياخشىلىقى (نىڭ ساۋابى) ئۆزىگىدۇر، يامانلىقى (نىڭ جازاسىمۇ) ئۆزىگىدۇر. (ئۇلار) «پەرۋەردىگارىمىز! ئەگەر بىز ئۇنتۇساق ياكى خاتالاشساق (يەنى بىز ئۇنتۇش ياكى سەۋەنلىك سەۋەبىدىن ئەمرىڭنى تولۇق ئورۇنلىيالمىساق)، بىزنى جازاغا تارتمىغىن»﴾.

پەرۋەردىگارىمىز! بىزدىن ئىلگىرىكىلەرگە يۈكلىگىنىڭگە ئوخشاش، بىزگە ﴿ئېغىر يۈك يۈكلىمىگىن (يەنى بىزنى قىيىن ئىشلارغا تەكلىپ قىلمىغىن)﴾ دېگەن ئايەتكە ۋە ﴿پەرۋەردىگارىمىز! كۈچىمىز يەتمەيدىغان نەرسىنى بىزگە ئارتمىغىن﴾ دېگەن ئايەتكە، الله تائالا ''ھەئە، ماقۇل'' دېدى.

﴿«بىزنى كەچۈرگىن، بىزگە مەغپىرەت قىلغىن، بىزگە رەھىم قىلغىن، سەن بىزنىڭ ئىگىمىزسەن، كاپىر قەۋمگە قارشى بىزگە ياردەم بەرگىن» دەيدۇ﴾ الله تائالا ''ھەئە، ماقۇل'' دېدى.

ئىمام ئەھمەد، مۇجاھىدنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، مەن ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ يېنىغا كىرىپ: ئى ئىبنى ئابباس! مەن ئىبنى ئۆمەرنىڭ يېنىدا ئىدىم. ئىبنى ئۆمەر بىر ئايەتنى ئوقۇپ يىغلاپ كەتتى دېدىم. ئىبنى ئابباس: ئۇ قايسى ئايەت؟ دەپ سورىدى. مەن: ئۇ ﴿دىلىڭلاردىكى (يامانلىقنى) مەيلى ئاشكارا قىلىڭلار، مەيلى يوشۇرۇڭلار﴾ دېگەن ئايەت دەپ جاۋاب بەردىم.

ئىبنى ئابباس: بۇ ئايەت چۈشكەندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى ناھايىتى غەمكىن بولۇپ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بىز ھالاك بولدۇق، بىز سۆزلىگەن سۆزلىرىمىزگە ۋە (ئەمەلىيەتتە) قىلغان ئىشلىرىمىزغا ھېساب ئېلىناتتۇق، ئەمما دىللىرىمىزنىڭ (ئىشلىرى) بىزنىڭ ئىختىيارىمىزدا ئەمەس، دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا: «سىلەر (سۆزۈڭگە) قۇلاق سالدىم ۋە (بويرۇقۇڭغا) بويسۇندۇم دەڭلار» دېدى. ئۇلار: «(سۆزۈڭگە) قۇلاق سالىمىز ۋە (بۇيرۇقۇڭغا) بويسۇنىمىز» دېدى. ئاندىن ئۇ ئايەتنىڭ ھۆكمىنى: **﴿پەيغەمبەر پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن ئۇنىڭغا نازىل قىلىنغان كىتابقا ئىمان كەلتۈردى، مۆمىنلەرمۇ ئىمان كەلتۈردى، ئۇلارنىڭ ھەممىسى الله غا ۋە الله نىڭ پەرىشتىلىرىگە، كىتابلىرىغا ۋە پەيغەمبەرلىرىگە ئىمان كەلتۈردى. ئۇلار: «الله نىڭ پەيغەمبەرلىرىنىڭ ھېچبىرىنى ئايرىۋەتمەيمىز (يەنى ئۇلارنىڭ بەزىسىگە ئىمان ئېيتىپ، بەزىسىگە ئىمان ئېيتماي قالمايمىز)» دەيدۇ. ئۇلار: «بىز (دەۋىتىڭنى) ئاڭلىدۇق ۋە (ئەمرىڭگە) ئىتائەت قىلدۇق، پەرۋەردىگارىمىز، مەغپىرىتىڭنى تىلەيمىز، ئاخىر يانىدىغان جايىمىز سېنىڭ دەرگاھىڭدۇر»**

[1] سۈرە بەقەرە 286 ـ ئايەت.

**دەيدۇ. اللّٰه ھېچكىمنى تاقىتى يەتمەيدىغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ. كىشىنىڭ قىلغان ياخشىلىقى (نىڭ ساۋابى) ئۆزىگىدۇر، يامانلىقى (نىڭ جازاسى مۇ) ئۆزىگىدۇر﴾ دېگەن ئايەت ئەمەلدىن قالدۇرۇلدى.**

شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ دىللىرىدىكى نەرسىلەر ھېساب ئېلىنىشتىن كەچۈرۈۋېتىلىپ ئۇلارنىڭ ئىش ھەرىكەتلىرىدىن ھېساب ئېلىنىدىغان بولدى.

ھەدىس ئالىملىرى ئەبۇھۇرەيرىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئۈممىتىم دىلىغا كەچكەن نەرسىنى سۆزلىمىسىلا ياكى ئۇنى ئەمەلىيەتتە قىلمىسىلا اللّٰه مەن ئۇچۈن ئۇنى (ئۇلاردىن) كەچۈرىۋاتىدۇ».

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم، ئەبۇھۇرەيرىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «اللّٰه پەرىشتىلەرگە، بەندەم بىر يامان ئىشقا نىيەت قىلغان بولسا، ئۇنى يازماڭلار، ئەگەر بەندەم ئۇ يامان ئىشنى قىلغان بولسا، ئۇنىڭغا بىرلا يامانلىق يېزىڭلار. ئەگەر ئۇ بەندەم بىر ياخشى ئىشنى نىيەت قىلىپ ئۇنى قىلمىغان بولسا، ئۇنىڭغا بىرلا ياخشىلىق يېزىڭلار. ئەگەر ئۇ ياخشى ئىشنى قىلسا ئۇنى ئون قىلىپ يېزىڭلار دېدى».

* * * * * * *

ءَامَنَ ٱلرَّسُولُ بِمَآ أُنزِلَ إِلَيْهِ مِن رَّبِّهِۦ وَٱلْمُؤْمِنُونَ ۚ كُلٌّ ءَامَنَ بِٱللَّهِ وَمَلَٰٓئِكَتِهِۦ وَكُتُبِهِۦ وَرُسُلِهِۦ
لَا نُفَرِّقُ بَيْنَ أَحَدٍ مِّن رُّسُلِهِۦ ۚ وَقَالُوا۟ سَمِعْنَا وَأَطَعْنَا ۖ غُفْرَانَكَ رَبَّنَا وَإِلَيْكَ ٱلْمَصِيرُ ﴿٢٨٥﴾ لَا
يُكَلِّفُ ٱللَّهُ نَفْسًا إِلَّا وُسْعَهَا ۚ لَهَا مَا كَسَبَتْ وَعَلَيْهَا مَا ٱكْتَسَبَتْ ۗ رَبَّنَا لَا تُؤَاخِذْنَآ إِن نَّسِينَآ أَوْ أَخْطَأْنَا
ۚ رَبَّنَا وَلَا تَحْمِلْ عَلَيْنَآ إِصْرًا كَمَا حَمَلْتَهُۥ عَلَى ٱلَّذِينَ مِن قَبْلِنَا ۚ رَبَّنَا وَلَا تُحَمِّلْنَا مَا لَا طَاقَةَ لَنَا
بِهِۦ ۖ وَٱعْفُ عَنَّا وَٱغْفِرْ لَنَا وَٱرْحَمْنَآ ۚ أَنتَ مَوْلَىٰنَا فَٱنصُرْنَا عَلَى ٱلْقَوْمِ ٱلْكَٰفِرِينَ ﴿٢٨٦﴾

*پەيغەمبەر پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن ئۇنىڭغا نازىل قىلىنغان كىتابقا ئىمان كەلتۈردى، مۆمىنلەرمۇ ئىمان كەلتۈردى، ئۇلارنىڭ ھەممىسى اللّٰه غا ۋە اللّٰه نىڭ پەرىشتىلىرىگە، كىتابلىرىغا ۋە پەيغەمبەرلىرىگە ئىمان كەلتۈردى. (ئۇلار) «اللّٰه نىڭ پەيغەمبەرلىرىنىڭ ھېچبىرىنى ئايرىۋەتمەيمىز (يەنى ئۇلارنىڭ بەزىسىگە ئىمان ئېيتىپ، بەزىسىگە ئىمان ئېيتماي قالمايمىز)» دەيدۇ. ئۇلار: «بىز (دەۋىتىڭنى) ئاڭلىدۇق ۋە (ئەمرىڭگە) ئىتائەت قىلدۇق، پەرۋەردىگارىمىز، مەغپىرىتىڭنى تىلەيمىز، ئاخىر يانىدىغان جايىمىز سېنىڭ دەرگاھىڭدۇر» دەيدۇ[285]. اللّٰه ھېچكىمنى تاقىتى يەتمەيدىغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ. كىشىنىڭ قىلغان ياخشىلىقى (نىڭ ساۋابى) ئۆزىگىدۇر، يامانلىقى (نىڭ جازاسىمۇ) ئۆزىگىدۇر. (ئۇلار) «پەرۋەردىگارىمىز! ئەگەر بىز ئۇنتۇساق ياكى خاتالاشساق (يەنى بىز ئۇنتۇش ياكى سەۋەنلىك سەۋەبىدىن ئەمرىڭنى تولۇق ئورۇنلىيالمىساق)، بىزنى جازاغا تارتمىغىن. پەرۋەردىگارىمىز! بىزدىن ئىلگىرىكىلەرگە يۈكلىگىنىڭگە ئوخشاش، بىزگە ئېغىر يۈك يۈكلىمىگىن (يەنى بىزنى قىيىن ئىشلارغا تەكلىپ قىلمىغىن)، پەرۋەردىگارىمىز! كۈچىمىز يەتمەيدىغان نەرسىنى بىزگە ئارتمىغىن، بىزنى كەچۈرگىن، بىزگە مەغپىرەت قىلغىن، بىزگە رەھىم قىلغىن، سەن بىزنىڭ ئىگىمىزسەن، كاپىر قەۋمگە قارشى بىزگە ياردەم بەرگىن» دەيدۇ[286].*

اﷲ بىزگە بۇ ئىككى ئايەت بىلەن مەنپەئەت قىلسۇن!

## بۇ ئىككى ئۇلۇغ ئايەتنىڭ ئارتۇقچىلىقىغا ئالاقىدار ھەدىسلەرنىڭ بايانى توغرىسىدا

ئىمام بۇخارى، ئەبۇمەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «كىمكى، كېچىدە سۈرە بەقەرەنىڭ ئاخىردىكى ئىككى ئايەتنى ئوقۇسا ئۇ (ئىككى ئايەت ئۇنىڭغا) يېتەرلىكتۇر».

ئىمام مۇسلىم، ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: اﷲ تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى (مەككىدىن پەلەستىندىكى بەيتۇلمۇقەددەسكە بىر كېچىدە ئېلىپ كېلىپ، شۇ يەردىن ئاسمانغا كۆتۈرگەن) ئىسرا كېچىسى زېمىندىن ئۈستىگە ئۆرلىگەن نەرسىنىڭ ھەممىسى يېتىپ چىقىپ ئۇنىڭدىن خالىغاننى تۇتۇپ قالىدىغان، ئۇنىڭ ئۈستىدىن چۈشكەن نەرسە ئۇنىڭ قېشىغا يېتىپ كەلسە، ئۇنىڭدىن خالىغاننى تۇتۇپ قالىدىغان ئالتىنچى ئاسماندىكى ﴿(ئۇ) سىدرەتۇلمۇنتەھانى (ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارىنىڭ نۇرى) قاپلىغان چاغدا (كۆردى)﴾[1] دېگەن ئايەتتە بايان قىلىنغان يوپۇقى ئالتۇندىن بولغان، سىدرەتۇلمۇنتاھا (دېگەن دەرەخنىڭ قېشىغا) يەتكۈزۈلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بەش ۋاخ ناماز، سۈرە بەقەرەنىڭ بۇ ئىككى ئايىتى ۋە ئۈممىتىنىڭ ئىچىدىن اﷲ تائالاغا شېرىك كەلتۈرمەي ئۆلۈپ كەتكەن كىشىنىڭ گۇناھىنىڭ كەچۈرۈلۈشىدىن ئىبارەت ئۈچ ئىش بېرىلدى.

سۈرە فاتىھەنىڭ پەزىلىتىنى سۆزلىگەندە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ: بىزنىڭ ئارىمىزدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئولتۇراتتى. ئۇنىڭ قېشىدا جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام بار ئىدى. ئۇشتۇمتۇت يۇقىرى تەرەپتىن بىر ئاۋاز ئاڭلاندى. ئاندىن جىبرىئىل كۆزىنى ئاسمانغا تىكىپ: «بۇ بۈگۈندىن بۇرۇن ئېچىلىپ باقمىغان ئاسماننىڭ بىر ئىشىكىدۇر» دېدى. ئۇ ئىشىكتىن بىر پەرىشتە چۈشتى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ: «سەندىن ئىلگىرىكى پەيغەمبەرگە بېرىلمىگەن، پەقەت ساڭىلا بېرىلگەن ئىككى نۇر بىلەن خۇش بېشارەت ئالغىن (ئۇ ئىككى نۇر بولسىمۇ) سۈرە فاتىھە ۋە سۈرە بەقەرەنىڭ ئاخىرقى ئايەتلىرىدۇر، ئۇ ئىككى ئايەتتىن بىر ھەرپ ئوقۇساڭ تىلىگىنىڭگە ئېرىشىسەن» دېدى. دېگەنلىكى سۈرە فاتىھەدە بايان قىلىنغان ئىدى.

## بۇ ئىككى ئايەتنىڭ مەنىسى توغرىسىدا

اﷲ ھەممىسىدىن خەۋەر بېرىپ مۇنداق دېدى: **﴿ئۇلارنىڭ ھەممىسى اﷲ غا ۋە اﷲ نىڭ پەرىشتىلىرىگە، كىتابلىرىغا ۋە پەيغەمبەرلىرىگە ئىمان كەلتۈردى. (ئۇلار) «اﷲ نىڭ پەيغەمبەرلىرىنىڭ ھېچبىرىنى ئايرىۋەتمەيمىز (يەنى ئۇلارنىڭ بەزىسىگە ئىمان ئېيتىپ، بەزىسىگە ئىمان ئېيتماي قالمايمىز)» دەيدۇ﴾** مۆمىنلەر، اﷲ تائالانىڭ بىر، يالغۇز ئىكەنلىكىگە ئۇنىڭغا ھەممە (مەخلۇقاتلارنىڭ) ئېھتىياجلىق ئىكەنلىكىگە، ئۇنىڭدىن باشقا ئىبادەتكە لايىق زاتنىڭ يوقلۇقىغا ۋە ئۇنىڭدىن باشقا پەرۋەردىگارنىڭ يوقلۇقىغا ئىشىنىدۇ. ئۇلار ھەممە پەيغەمبەرلەرگە، ئاسماندىن نازىل قىلىنغان اﷲ تائالانىڭ كىتابلىرىغا ئىشىنىدۇ. ئۇلار پەيغەمبەرلەرنىڭ بەزىسىگە ئىشىنىپ ۋە بەزىسىگە ئىشەنمەي ئۇلارنىڭ ئارىسىنى ئايرىۋەتمەيدۇ. ھەتتا ھەممىسىنىڭ ئېلىپ

---

[1] سۈرە نەجم 16 ـ ئايەت.

كەلگەن (شەرىئەتلىرى) قىيامەت كۈنىگىچە داۋاملىشىدىغان پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ ئاخىرقىسى بولغان مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتى بىلەن ئەمەلدىن قالدۇرغانغا قەدەر اللّٰه تائالانىڭ ئىزنى بىلەن ئۇلارنىڭ بەزىسىنىڭ ئىلىپ كەلگەن ھۆكمى بەزىسىنىڭكىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇلمىسىمۇ، (ئاخىرىدا) پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەممىسى مۆمىنلەرنىڭ قارىشىدا راستچىل، توغرا يول تاپقۇچى ۋە توغرا يولغا باشلىغۇچى كىشىلەر ھېسابلىنىدۇ.

﴿**ئۇلار: «بىز (دەۋىتىڭنى) ئاڭلىدۇق ۋە (ئەمرىڭگە) ئىتائەت قىلدۇق» دەيدۇ**﴾ يەنى ئى پەرۋەردىگارىمىز! بىز سېنىڭ سۆزۈڭنى ئاڭلىدۇق، ئۇنى چۈشەندۇق ۋە ئۇنىڭ بويىچە ئەمەل ـ ئىبادەت قىلدۇق.

﴿**پەرۋەردىگارىمىز، مەغپىرىتىڭنى تىلەيمىز**﴾ يەنى ئى پەرۋەردىگارىمىز بىز سېنىڭ (بىزنىڭ گۇناھلىرىمىزنى) كەچۈرۈۋېتىشىڭنى ۋە (بىزگە) رەھىم قىلىشىڭنى سورايمىز.

﴿**اللّٰه ھېچكىمنى تاقىتى يەتمەيدىغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ**﴾ يەنى اللّٰه تائالا بىر كىشىنى ئۇنىڭ كۈچى يەتمەيدىغان ئىشقا بۇيرۇمايدۇ. بۇ اللّٰه تائالانىڭ مەخلۇقاتلىرىغا بولغان مېھرىبانلىقى، رەھمىتى ۋە ئۇلارغا قىلغان ياخشىلىقىدۇر. بۇ ئايەت ئۇنىڭ ئالدىدىكى ساھابىلارنى قورقىتىۋەتكەن: ﴿**دىلىڭلاردىكى (يامانلىقنى) مەيلى ئاشكارا قىلىڭلار، مەيلى يوشۇرۇڭلار، ئۇنىڭ ئۈچۈن اللّٰه سىلەردىن ھېساب ئالىدۇ**﴾ دېگەن ئايەتنىڭ ھۆكمىنى ئەمەلدىن قالدۇرىۋەتتى. ئەگەر اللّٰه ھېساب ئالسىمۇ، لېكىن بىر كىشىنىڭ دىلىدىكى ۋەسۋەسىگە ئوخشاش ئۇنى قايتۇرۇۋشقا قادىر بولالمايدىغان نەرسە ئۈچۈن ئۇنى ئازابلىمايدۇ. دىلىدىكى ۋەسۋەسىگە ئوخشىغان ئۇنى دىلىدىن چىقىرىۋېتىشى مۇمكىن بولمايدىغان نەرسىنى دىلىدىن چىقىرىۋېتىشكە بۇيرۇمايدۇ. (دىللاردىكى) بۇزۇق ۋەسۋەسىلەرنى يامان كۆرۈش ئىماننىڭ تەلىۋىدۇر.

﴿**كىشىنىڭ قىلغان ياخشىلىقى (نىڭ ساۋابى) ئۆزىگىدۇر. يامانلىقى (نىڭ جازاسىمۇ) ئۆزىگىدۇر**﴾ يەنى بۇ (ياخشى ۋە يامان ئىشلار) بۇيرۇلغان ۋە توسالغان ئىشلارنىڭ قاتارىغا كىرگەن بولۇشى لازىم. ئاندىن اللّٰه بەندىلىرىنى ئۆزىدىن (ھاجەتلىرىنى) تىلەشكە بۇيرۇدى ۋە ئۇلارنىڭ ھاجەتلىرىنى ھەقىقەتەن ئىجابەت قىلىدىغانلىقىغا كېپىل بولدى.

اللّٰه ئۇلارنى مۇنداق دەپ تىلەشكە بۇيرۇدى: ﴿«**پەرۋەردىگارىمىز! ئەگەر بىز ئۇنتۇساق ياكى خاتالاشساق (يەنى بىز ئۇنتۇش ياكى سەۋەنلىك سەۋەبىدىن ئەمرىڭنى تولۇق ئورۇنلىيالمىساق)، بىزنى جازاغا تارتمىغىن**»﴾ يەنى بىز بىر پەرزنى ئۇنتۇپ قىلىپ قىلماي قالسا ياكى ئۇنتۇپ قىلىپ بىر ھارام ئىشنى قىلىپ سالساق ياكى بىز بىر ئىشتا ئۇنىڭ توغرا تەرىپىنى بىلمەي خاتا كېتىپ قالساق، بىزنى جازاغا تارتمىغىن.

يۇقىرىدا، ئىمام مۇسلىمنىڭ رىۋايەت قىلغان ھەدىسىدە مۆمىنلەر مۇشۇنداق تىلىگەندە اللّٰه تائالانىڭ: «ھەئە، ماقۇل» دېگەنلىكى بايان قىلىندى. ئىبنى ئاببا س رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ ھەدىسىدە مۆمىنلەر شۇنداق تىلىگەندە اللّٰه تائالانىڭ: «شەكسىز شۇنداق قىلدىم» دېگەنلىكى بايان قىلىندى.

﴿**پەرۋەردىگارىمىز! بىزدىن ئىلگىرىكىلەرگە يۈكلىگىنىڭگە ئوخشاش، بىزگە ئېغىر يۈك يۈكلىمىگىن (يەنى بىزنى قىيىن ئىشلارغا تەكلىپ قىلمىغىن)**﴾ يەنى سەن پەيغەمبىرىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ئاسان ۋە يەڭگىل دىن بىلەن ئەۋەتتىڭ. سەن ئۇنىڭ بىلەن ئەۋەتكەن دىندا بىزنى

قىيىن ئىشلارغا تەكلىپ قىلمىغىن. بۇ ئايەت ھەققىدە ئىمام مۇسلىمنىڭ ئەبۇھۈرەيرىدىن رىۋايەت قىلغان ھەدىسىدە مۆمىنلەر شۇنداق تىلىگەندە، اللہ تائالانىڭ: «ھەئە، ماقۇل» دېگەنلىكى بايان قىلىندى.

ئىبنى ئابباس پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن رىۋايەت قىلغان ھەدىسىدە، اللہ تائالانىڭ: «ھەقىقەتەن شۇنداق قىلدىم» دېگەنلىكى بايان قىلىندى. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «مەن ھەق ۋە يەڭگىل بىر دىن بىلەن ئەۋەتىلدىم».

﴿**پەرۋەردىگارىمىز! كۈچىمىز يەتمەيدىغان نەرسىنى بىزگە ئارتمىغىن. بىزنى كەچۈرگىن**﴾ يەنى ئى اللہ! سەن بىلىدىغان، بىزنىڭ قىلىپ سالغان كەمچىلىكىمىزنى كەچۈرگىن. ﴿**بىزگە مەغپىرەت قىلغىن**﴾ بىزنىڭ ئارىلىقىمىز بىلەن باشقا بەندىلىرىڭنىڭ ئارىلىقىدا بولۇپ قالغان خاتالىقتىن بىزنى كەچۈرگىن. ﴿**بىزگە رەھىم قىلغىن**﴾ يەنى ئالدىمىزدا كېلىدىغان ئىشتا، سەن بىزگە ئۇتۇق ئاتا قىلىشىڭ بىلەن يەنە بىر گۇناھ ئىشقا چۈشۈپ قېلىشىمىزدىن بىزنى ساقلىغىن.

شۇڭا ئالىملار مۇنداق دېدى: گۇناھ قىلىپ سالغان كىشى مۇنداق ئۈچ نەرسىگە موھتاج. بىرىنچى: اللہ تائالانىڭ ئۇنى كەچۈرۈشىگە. ئىككىنچى: اللہ بەندىلىرىنىڭ ئارىسىدا ئۇنىڭ گۇناھىنى يېپىپ، ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئۇنى رەسۋا قىلماسلىقىغا. ئۈچىنچى: ئۇنى يەنە ئۇنىڭدىن چوڭراق گۇناھقا چۈشۈپ قېلىشتىن ساقلىشىغا موھتاجدۇر.

باشتىكى ھەدىستە، اللہ تائالانىڭ «ھەئە، ماقۇل» دېگەنلىكى بايان قىلىنىپ ئۆتتى. يەنە بىر ھەدىستە اللہ تائالانىڭ: «ھەقىقەتەن شۇنداق قىلدىم» دېگەنلىكى بايان قىلىندى.

﴿**سەن بىزنىڭ ئىگىمىزسەن**﴾ سەن بىزنىڭ ئىگىمىز، ياردەمچىمىز، بىز ساڭىلا تەۋەككۇل قىلىمىز، سەندىنلا ياردەم تەلەپ قىلىمىز، ساڭىلا تايىنىمىز ۋە سەندىن باشقا كۈچ ـ قۇۋۋەت ئىگىسى يوق.

﴿**«كاپىر قەۋمگە قارشى بىزگە ياردەم بەرگىن» دەيدۇ**﴾ يەنى دىنىڭغا، بىرلىك ـ بارلىقىڭغا ۋە پەيغەمبىرىڭگە تانغان (ئىمان ئېيتمىغان)، سەندىن باشقىسىغا ئىبادەت قىلغان ۋە ساڭا شېرىك كەلتۈرگەن كاپىرلارغا قارشى بىزگە ياردەم قىلغىن ۋە دۇنيا ـ ئاخىرەتتە بىزگە ياخشى ئاقىۋەت ئاتا قىلغىن. ھەدىستە مۇنداق دەپ كەلدى، اللہ تائالا: «ھەئە، ماقۇل» دېدى. يەنە بىر ھەدىستە مۇنداق دەپ كەلدى، اللہ تائالا: «شەكسىز شۇنداق قىلىمەن» دېدى.

ئىبنى جەرىر، ئەبۇئىسھاقنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مۇئاز رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بۇ سۈرىدىن ﴿**«كاپىر قەۋمگە قارشى بىزگە ياردەم بەرگىن» دەيدۇ**﴾ دەپ تۈگەتسە ئامىن دەيتتى.

شۇنىڭ بىلەن سۈرە بەقەرەنىڭ تەپسىرى تۈگىدى. بارلىق ھەمدۇسانا اللہ تائالاغا خاستۇر.

مەدىنىدە نازىل بولغان | سۈرە ئال ئىمران | 200 ئايەت

## سۈرە ئال ئىمراننىڭ مەدىنىدە چۈشكەنلىكى توغرىسىدا

بۇ سۈرىنى مەدىنىدە چۈشكەن دېيىشىمىزدىكى سەۋەب شۇكى، بۇ سۈرىنىڭ بېشىدىن تاكى 83 ـ ئايەتكىچە، ھىجرىيەنىڭ 9 ـ يىلى نەجران قەبىلىسىدىن كەلگەن ئەلچىلەر ھەققىدە چۈشكەن. بىز بۇ سۈرە بىلەن سۈرە بەقەرەنىڭ پەزىلەتلىرى سۆزلەنگەن ھەدىسلەرنى سۈرە بەقەرەنىڭ بېشىدا بايان قىلىپ ئۆتكەن ئىدۇق.

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

الٓمٓ ﴿١﴾ ٱللَّهُ لَآ إِلَٰهَ إِلَّا هُوَ ٱلْحَىُّ ٱلْقَيُّومُ ﴿٢﴾ نَزَّلَ عَلَيْكَ ٱلْكِتَٰبَ بِٱلْحَقِّ مُصَدِّقًا لِّمَا بَيْنَ يَدَيْهِ وَأَنزَلَ ٱلتَّوْرَىٰةَ وَٱلْإِنجِيلَ ﴿٣﴾ مِن قَبْلُ هُدًى لِّلنَّاسِ وَأَنزَلَ ٱلْفُرْقَانَ ۗ إِنَّ ٱلَّذِينَ كَفَرُوا۟ بِـَٔايَٰتِ ٱللَّهِ لَهُمْ عَذَابٌ شَدِيدٌ ۗ وَٱللَّهُ عَزِيزٌ ذُو ٱنتِقَامٍ ﴿٤﴾

**ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان الله نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.**

***ئەلىف، لام، مىم*﴿1﴾*. الله دىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، الله (ھەمىشە) تىرىكتۇر، مەخلۇقاتنى ئىدارە قىلىپ تۇرغۇچىدۇر*﴿2﴾*. (ئى مۇھەممەد!)ئۆزىدىن ئىلگىرىكى كىتابلارنى تەستىق قىلغۇچى ھەق كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) (الله) ساڭا نازىل قىلدى. ئىلگىرى، كىشىلەرگە يول كۆرسەتكۈچى قىلىپ تەۋرات بىلەن ئىنجىلنى نازىل قىلغان ئىدى*﴿3﴾*. ھەق بىلەن باتىلنى ئايرىغۇچى كىتابنى (يەنى بارلىق ساماۋى كىتابلارنى) نازىل قىلدى. شۈبھىسىزكى، الله نىڭ ئايەتلىرىنى ئىنكار قىلغانلار (ئاخىرەتتە) قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ، الله غالىبتۇر، (يامانلارنى) جازالىغۇچىدۇر*﴿4﴾.

﴿ئەلىف، لام، مىم﴾ بۇ ئايەتتىكى ئۈزۈپ ئوقۇلىدىغان ئىلىپبە ھەرپلىرى ھەققىدە سۈرە بەقەرەنىڭ بېشىدا سۆزلەپ ئۆتكەن ئىدۇق.

﴿بىر الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، الله (ھەمىشە) تىرىكتۇر، ھەممىنى ئىدارە قىلىپ تۇرغۇچىدۇر﴾[1] ۋە ﴿ئەلىف، لام، مىم، الله دىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، الله (ھەمىشە) تىرىكتۇر، مەخلۇقاتنى ئىدارە قىلىپ تۇرغۇچىدۇر﴾ دېگەن ئىككى ئايەت ھەققىدە كەلگەن ھەدىسلەر بىلەن بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە يۇقىرىدا ئۆتكەن «ئايەتۇلكۇرسىدىكى الله تائالانىڭ كاتتا ئىسمى توغرىسىدا» دېگەن تېمىدا توختالغان ئىدۇق.

---

[1] سۈرە بەقەرە 255 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

﴾(ئى مۇھەممەد!) ئۇزىدىن ئىلگىرىكى كىتابلارنى تەستىق قىلغۇچى ھەق كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) (اللّٰه) ساڭا نازىل قىلدى﴿ يەنى ئى مۇھەممەد! اللّٰه ساڭا ھېچقانداق شەك يوق قۇرئان كەرىمنى نازىل قىلدى. قۇرئان كەرىمنى اللّٰه تائالا ئۆزىنىڭ ھەققىي بىلىمى ئارقىلىق چۈشۈرگەندۇر. پەرىشتىلەرنىڭ ھەممىسى (ئۇنىڭغا) گۇۋاھچىدۇر. اللّٰه گۇۋاھلىق بېرىشكە يېتەرلىكتۇر.

﴾ئۆزىدىن ئىلگىرىكى كىتابلارنى تەستىق قىلغۇچى ھەق كىتابنى﴿ يەنى پەيغەمبەرلەرگە ئاسماندىن نازىل قىلىنغان ئىلگىرىكى كىتابلار قۇرئان كەرىمنىڭ خەۋەرلىرىنى بېرىپ، قۇرئاننى تەستىقلاپ ۋە ئۇنىڭ بىلەن خۇش بېشارەت بېرىپ كەلدى، قۇرئانمۇ بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەرگە چۈشۈرۈلگەن كىتابلارنى تەستىقلاپ كەلدى. چۈنكى، قۇرئان اللّٰه تائالانىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىشى ئۇلۇغ قۇرئاننى ئۇنىڭغا چۈشۈرۈشى، ئىلگىرىكى كىتابلاردا ئالدىن بېرىلگەن خۇش بېشارەتكە تامامەن ئۇيغۇن بولغان ھالدا كەلدى.

﴾كىشىلەرگە يول كۆرسەتكۈچى قىلىپ تەۋرات بىلەن ئىنجىلنى نازىل قىلغان ئىدى﴿ يەنى «تەۋرات» مۇسا ئىبنى ئىمران ئەلەيھىسسالامغا، «ئىنجىل» ئىسا ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرۈلگەن بولۇپ، بۇلار قۇرئاندىن بۇرۇن مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىسىدا ئۇلارنىڭ ئۈممەتلىرىگە يول كۆرسەتكۈچى قىلىپ نازىل قىلىنغان ئىدى.

﴾ھەق بىلەن باتىلنى ئايرىغۇچى كىتابنى (يەنى بارلىق ساماۋى كىتابلارنى) نازىل قىلدى﴿ يەنى قۇرئان اللّٰه تائالا ئۇنىڭدا كەلتۈرگەن ھۆججەت، ئوچۇق ئالامەتلەر ۋە كەسكىن پاكىتلار ئارقىلىق توغرا يول بىلەن ئازغۇنلۇق يولىنى، ھەق بىلەن ناھەقنى، ئازغۇنلۇق بىلەن ھىدايەتنىڭ ئارىلىقىنى ئايرىغۇچىدۇر ۋە ئوچۇق بايان قىلىپ بەرگۈچىدۇر.

﴾شۈبھىسىزكى، اللّٰه تائالانىڭ ئايەتلىرىنى ئىنكار قىلغانلار (ئاخىرەتتە) قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ، اللّٰه غالىبتۇر، (يامانلارنى) جازالىغۇچىدۇر﴿ يەنى كاپىرلار اللّٰه تائالانىڭ ئايەتلىرىدىن تاندى ۋە ئۇنى ئورۇنسىز ئىنكار قىلدى. قىيامەت كۈنى كاپىرلار قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ. اللّٰه ھۆكۈمرانلىقى كاتتا زاتتۇر. ئۇنىڭ ئايەتلىرىگە ئىشەنمىگەن ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىرىگە قارشىلىق قىلغان كىشىدىن ئىنتىقام ئالغۇچىدۇر.

* * * * * * *

إِنَّ ٱللَّهَ لَا يَخۡفَىٰ عَلَيۡهِ شَيۡءٞ فِي ٱلۡأَرۡضِ وَلَا فِي ٱلسَّمَآءِ ۝٥ هُوَ ٱلَّذِي يُصَوِّرُكُمۡ فِي ٱلۡأَرۡحَامِ كَيۡفَ يَشَآءُۚ لَآ إِلَٰهَ إِلَّا هُوَ ٱلۡعَزِيزُ ٱلۡحَكِيمُ ۝٦

***شۈبھىسىزكى، ئاسمان ۋە زېمىندىكى ھېچ نەرسە اللّٰه تائالاغا مەخپىي ئەمەس[5]. ئۇ سىلەرنى بەچچىدانلاردا (يەنى ئاناڭلارنىڭ قورسىقىدىكى چېغىڭلاردا) ئۆزى خالىغان شەكىلگە كىرگۈزىدۇ. ئۇنىڭدىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر. اللّٰه تائالا غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر[6].***

اللّٰه ئۆزىنىڭ ئاسمان ۋە زېمىننىڭ غەيبلىرىنى بىلىدىغانلىقىنى ۋە ئۆزىگە ھېچقانداق نەرسىنىڭ مەخپىي ئەمەسلىكىنى، بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: **﴾ئۇ سىلەرنى بەچچىدانلاردا (يەنى ئاناڭلارنىڭ قورسىقىدىكى چېغىڭلاردا) ئۆزى خالىغان شەكىلگە كىرگۈزىدۇ﴿** يەنى اللّٰه تائالا سىلەرنى ئاناڭلارنىڭ بالا ياتقۇلىرىدا ئوغۇل ياكى قىز، چىرايلىق ياكى سەت، بەختسىز ياكى بەختلىك قىلىپ، ئۆزى خالىغان بويىچە يارىتىدۇ.

**﴿ئۇنىڭدىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر. اللە غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر﴾** يەنى بارلىق نەرسىلەرنى ياراتقۇچى اللە، ئۆزى يالغۇزلا ئىبادەتكە لايىقتۇر، ئۇنىڭ ھېچ شېرىكى يوقتۇر. كاتتىلىق، ھېكمەت ۋە ھۆكۈم قىلىش قاتارلىق بارلىق ئىشلار ئۆزىگىلا خاستۇر.

بۇ ئايەت مەريەم ئوغلى ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭمۇ باشقا كىشىلەرگە ئوخشاش يارىتىلغان بىر بەندە ئىكەنلىكىگە ئوچۇق پاكىتتۇر. چۈنكى، اللە ئۇنى بالا ياتقۇدا سۈرەتكە كەلتۈردى. ئۇنى ئۆزى خالىغان بويىچە ياراتتى. ئىسا ئەلەيھىسسالام خرىستىئانلار (ئۇلارغا اللە تائالانىڭ لەنىتى بولسۇن!) گۇمان قىلغاندەك ئىلاھ ئەمەس. ئۇ (ئانىسىنىڭ قورسىقىدا) بىر ھالدىن يەنە بىر ھالغا تەدرىجىي ئۆزگىرىپ چوڭ بولغاندىن كېيىن تۇغۇلغان تۇرسا ئۇ قانداقمۇ ئىلاھ بولسۇن؟ اللە بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿اللە سىلەرنى ئاناڭلارنىڭ قارنىدا بىر ھالەتتىن يەنە بىر ھالەتكە تەرەققى قىلدۇرۇپ (يەنى ئابىمەنى، ئاندىن لەختە قان، ئاندىن پارچە گۆش باسقۇچلىرىغا بۆلۈپ)، ئۈچ قاراڭغۇلۇق (يەنى بالاھەمراھىنىڭ پەردىسى، بەچچىدان ۋە ئانىنىڭ قورسىقى) ئىچىدە يارىتىدۇ﴾[1].

* * * * * * *

هُوَ ٱلَّذِيٓ أَنزَلَ عَلَيۡكَ ٱلۡكِتَٰبَ مِنۡهُ ءَايَٰتٞ مُّحۡكَمَٰتٌ هُنَّ أُمُّ ٱلۡكِتَٰبِ وَأُخَرُ مُتَشَٰبِهَٰتٞۖ فَأَمَّا
ٱلَّذِينَ فِي قُلُوبِهِمۡ زَيۡغٞ فَيَتَّبِعُونَ مَا تَشَٰبَهَ مِنۡهُ ٱبۡتِغَآءَ ٱلۡفِتۡنَةِ وَٱبۡتِغَآءَ تَأۡوِيلِهِۦۗ وَمَا يَعۡلَمُ تَأۡوِيلَهُۥٓ إِلَّا
ٱللَّهُۗ وَٱلرَّٰسِخُونَ فِي ٱلۡعِلۡمِ يَقُولُونَ ءَامَنَّا بِهِۦ كُلّٞ مِّنۡ عِندِ رَبِّنَاۗ وَمَا يَذَّكَّرُ إِلَّآ أُوْلُواْ ٱلۡأَلۡبَٰبِ ۝٧
رَبَّنَا لَا تُزِغۡ قُلُوبَنَا بَعۡدَ إِذۡ هَدَيۡتَنَا وَهَبۡ لَنَا مِن لَّدُنكَ رَحۡمَةًۚ إِنَّكَ أَنتَ ٱلۡوَهَّابُ ۝٨ رَبَّنَآ إِنَّكَ
جَامِعُ ٱلنَّاسِ لِيَوۡمٖ لَّا رَيۡبَ فِيهِۚ إِنَّ ٱللَّهَ لَا يُخۡلِفُ ٱلۡمِيعَادَ ۝٩

*(ئى مۇھەممەد!) ئۇ (اللە) ساڭا كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) نازىل قىلدى.ئۇنىڭدا مەھكەم (يەنى مەنىسى ئوچۇق) ئايەتلەر باركى،ئۇلار كىتابنىڭ (يەنى پۈتۈن قۇرئاننىڭ) ئاساسىدۇر؛ يەنە باشقا مۇتەشابىھ (يەنى مەنىسى مۇئەييەن ئەمەس)ئايەتلەر باردۇر. دىللىرىدا ئەگرىلىك بار (يەنى گۇمراھلىققا مايىل) كىشىلەر پىتنە قوزغاش ۋە ئۆز رايى بويىچە مەنە بېرىش ئۈچۈن، مۇتەشابىھ ئايەتلەرگە ئەگىشىدۇ (يەنى مۇتەشابىھ ئايەتلەرنى ئۆز نەپسى خاھىشى بويىچە چۈشەندۈرىدۇ). بۇنداق ئايەتلەرنىڭ (ھەقىقىي) مەنىسىنى پەقەت اللە بىلىدۇ. ئىلىمدا توشقانلار ئېيتىدۇ: «ئۇنىڭغا ئىشەندۇق، ھەممىسى پەرۋەردىگارىمىز تەرىپىدىن نازىل بولغان. (بۇنى) پەقەت ئەقىل ئىگىلىرىلا چۈشىنىدۇ﴾[7]. پەرۋەردىگارىمىز! بىزنى ھىدايەت قىلغىنىڭدىن كېيىن دىللىرىمىزنى توغرا يولدىن بۇرىۋەتمىگىن، بىزگە دەرگاھىڭدىن رەھمەت بېغىشلىغىن، شۈبھىسىزكى، سەن (بەندىلىرىڭگە ئاتالارنى) بەكمۇ بېغىشلىغۇچىسەن﴾[8]. پەرۋەردىگارىمىز! شۈبھىسىزكى، كېلىشى شەكسىز بولغان كۈندە (يەنى ھېساب ئېلىنىدىغان قىيامەت كۈندە) كىشىلەرنى توپلىغۇچىسەن، شۈبھىسىزكى، اللە ۋەدىسىگە خىلاپلىق قىلمايدۇ» ﴾[9].*

---

[1] سۈرە زۇمەر 6 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

## مەنىلىرى ئوچۇق (مۇھكەم) ۋە مەنىلىرى مۇئەييەن بولمىغان (مۇتەشابىھ) ئايەتلەرنىڭ بايانى توغرىسىدا

اللہ (بۇ ئايەتتە) قۇرئاننىڭ ئىچىدە چۈشىنىش تەس بولمىغان، مەنىلىرى ئوچۇق (مۇھكەم) ئايەتلەرنىڭ بارلىقىنى ۋە بۇ ئايەتلەرنىڭ ئاساسى ئىكەنلىكىنى خەۋەر قىلىدۇ. كۆپ ساندىكى كىشىلەرگە ياكى ئاز ساندىكى كىشىلەرگە مەنىسىنى چۈشىنىش تەس بولىدىغان يەنە بىر تۈرلۈك مەنىسى مۇئەييەن بولمىغان (مۇتەشابىھ) ئايەتلەر بار. كىمكى مەنىسى ئوچۇق بولغان (مۇھكەم)[1] ئايەتلەرنى مەنىسى مۇئەييەن بولمىغان (مۇتەشابىھ) ئايەتلەرگە ھۆكۈمران قىلىپ، مەنىسى مۇئەييەن بولمىغان (مۇتەشابىھ) ئايەتلەرنىڭ مەنىسىنى چۈشىنىشتە مەنىسى ئوچۇق بولغان (مۇھكەم) ئايەتلەرگە قاراپ چۈشەنسە توغرا قىلغان بولىدۇ. ئەگەر ئۇنداق قىلمىسا خاتالىشىپ قالىدۇ.

شۇڭا اللہ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئۇلار كىتابنىڭ (يەنى پۈتۈن قۇرئاننىڭ) ئاساسىدۇر**﴾ يەنى مەنىسى ئوچۇق بولغان (مۇھكەم) ئايەتلەر، باشقا ئايەتلەرنىڭ مەنىسىنى چۈشىنىش قىيىن بولغاندا تايىنىدىغان قۇرئاننىڭ ئاساسىدۇر.

﴿**يەنە باشقا مۇتەشابىھ (يەنى مەنىسى مۇئەييەن ئەمەس) ئايەتلەر باردۇر**﴾ يەنى مەنىسى مۇئەييەن بولمىغان ئايەتنىڭ ئۇقتۇرىدىغان مەنىلىرى مەنىسى ئوچۇق بولغان ئايەتلەرنىڭ مەنىلىرىگىمۇ ئۇيغۇن كېلىدۇ. (ئايەت ئۇقتۇرىدىغان) مەقسەت جەھەتتىن بولماستىن (ئايەتتىكى بار)، خام سۆز ۋە ئۇ سۆزلەرنىڭ بىرسى يەنە بىرسى بىلەن باغلىنىش جەھەتتىن باشقا مەنىنىمۇ ئۇقتۇرىدۇ. شۇڭا بۇ ئايەت، مەنىسى مۇئەييەن بولمىغان (مۇتەشابىھ) يەنى چۈشىنىش تەس بولغان ئايەت دەپ ئاتىلىدۇ. مەنىسى ئوچۇق (مۇھكەم) ئايەتلەر قۇرئاننىڭ باشقا ئايەتلىرىنىڭ ھۆكمىنى ئەمەلدىن قالدۇرغۇچى، ئۇنىڭ ئىچىدىكى ھالال، ھارام نەرسىلەرنى، ھۆكۈملەرنى، جىنايى ئىشلارغا ھۆكۈم چىقارغان جازالارنى ۋە پەرز ئىبادەتلەرنى بايان قىلىپ كەلگەن ئىشىنىشكە ۋە ئەمەل قىلىشقا بۇيرۇلغان ئايەتلەردۇر.

مەنىسى مۇئەييەن بولمىغان (مۇتەشابىھ) ئايەتلەر ھۆكمى ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان، ئىلگىرى ـ كېيىن مىساللار ئۈچۈن كەلگەن، ئۇنىڭغا ئىشىنىشكە بۇيرۇلغان لېكىن ئەمەل قىلىنمايدىغان ئايەتلەردۇر.

﴿**ئۇنىڭدا مەھكەم (يەنى مەنىسى ئوچۇق) ئايەتلەر بار**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە، مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق ئىبنى يەسار مۇنداق دەيدۇ: مەنىسى ئوچۇق بولغان بۇ ئايەتلەردە اللہ تائالانىڭ ھۆججەت پاكىتلىرى، بەندىلەرنىڭ خاتالىقلاردىن ساقلىنىشى ۋە ناتوغرا ئىشلار بايان قىلىنغان بولۇپ، بۇ ئايەتلەرنى ئەسلىدىكى مەنىسىدىن ئۆزگەرتىۋېتىشكە بولمايدۇ. مەنىسى مۇئەييەن بولمىغان مۇتەشابىھ ئايەتلەرگە ئىشىنىپ، ئۇنى (خاتالىشىپ كەتمەيدىغان دەرىجىدە) ئۆزگەرتىپ مەنە ئېيتسا بولىدۇ. اللہ بەندىلىرىنى ھالال ۋە ھارام ئىشلاردا سىنىغاندەك ئۇلارنى مەنىسى مۇئەييەن بولمىغان ئايەتلەرنىڭ مەنىلىرىگە توغرا مەنىنى بېرىش ۋە بەرمەسلىك مەسىلىسى ئۈستىدە سىنىدى.

شۇڭا اللہ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**دىللىرىدا ئەگرىلىك بار (يەنى گۇمراھلىققا مايىل) كىشىلەر پىتنە قوزغاش ۋە ئۆز رايى بويىچە مەنە بېرىش ئۈچۈن، مۇتەشابىھ ئايەتلەرگە ئەگىشىدۇ (يەنى مۇتەشابىھ ئايەتلەرنى ئۆز نەپسى خاھىشى بويىچە چۈشەندۈرىدۇ)**﴾ يەنى (دىللىرىدا) ئازغۇنلۇق ۋە توغرا يولدىن

[1] مۇھكەم: بۇ يەردىكى "مۇھكەم" ۋە "مەھكەم" كەلىمىلىرى ئەسلىدە بىر گەپ بولۇپ، بۇنى مۇھەممەد سالىھ ھاجىم "مەھكەم" دەپ قوللانغان. بىز بۇ يەردە ئەرەب تىلىنىڭ ئەسلى تەلەپپۇزىغا ئاساسەن "مۇھكەم" دەپ قوللاندۇق.

خاتا يولغا چىقىپ كېتىش ئېھتىمالى بار كىشىلەر، خام سۆزلىرى ئۆزى ئۆزگەرتمەكچى بولغان مەنىگە ئېھتىمال كېلىدىغان ۋە ئۆزىنىڭ بۇزۇق مەقسەتلىرى ئۈچۈن ئۆزگەرتكىلى مۇمكىن بولىدىغان مەنىسى مۇئەييەن بولمىغان (مۇتەشابىھ) ئايەتلەرگە ئېسىلىدۇ. ئەمما مەنىسى ئوچۇق بولغان (مۇھكەم) ئايەتلەردە، ئۇلارنىڭ ئايەتلەرنى ئۆزلىرىنىڭ يامان نىيەتلىرى ئۈچۈن ئۆزگەرتىشى مۇمكىن بولمايدۇ. چۈنكى، مەنىسى ئوچۇق بولغان (مۇھكەم) ئايەتلەر (ئۆزلىرىنىڭ يامان نىيەتلىرى ئۈچۈن) ئۆزگەرتەلمەيدىغان ئايەتلەردۇر. ئەگەر ئۇلار بۇ ئايەتلەرنى ئۆزگەرتسە، بۇ ئايەتلەر ئۇلارنىڭ زىيىنىغا ھۆججەت بولۇپ قالىدۇ.

﴿**دىللىرىدا ئەگرىلىك بار (يەنى گۇمراھلىققا مايىل) كىشىلەر پىتنە قوزغاش ۋە ئۆز رايى بويىچە مەنە بېرىش ئۈچۈن، مۇتەشابىھ ئايەتلەرگە ئەگىشىدۇ**﴾ خرىستىئانلار ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭمۇ باشقىلارغا ئوخشاش يارىتىلغان بىر بەندە ۋە اللہ تائالانىڭ پەيغەمبەرلىرى ئىچىدىكى بىر پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى ئۇقتۇرىدىغان اللہ تائالانىڭ ﴿ئۇ (يەنى ئىسا) (ناسارالار گۇمان قىلغاندەك ئىلاھ ياكى ئىلاھنىڭ ئوغلى ئەمەس) پەقەت پەيغەمبەرلىك نېمىتىمىزگە ئېرىشكەن بىر بەندىدۇر﴾[1] ﴿شۈبھىسىزكى، اللہ تائالانىڭ نەزىرىدە ئىسانىڭ مىسالى (ئۇ ئاتىسىز يارىتىلغانلىقتىن) ئادەمنىڭ (يەنى ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ) مىسالىغا ئوخشايدۇ. ئادەمنى اللہ (ئاتا ـ ئانىسىز) تۇپراقتىن ياراتتى، ئاندىن ئۇنىڭغا: «ۋۇجۇتقا كەل» دېدى ـ دە، ئۇ ۋۇجۇتقا كەلدى (ئىسانىڭ ئىشى ئادەمنىڭ ئىشىدىن ئەجەبلىنەرلىك ئەمەس)﴾[2] دېگەن ئايىتى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا نۇرغۇنلىغان ئايەتلىرىنى قويۇپ، قۇرئاندا ئىسا اللہ نىڭ روھى ۋە ئۇنىڭ مەريەمگە تاشلىغان سۆزىدۇر دېيىلدى دەپ، دىللىرىدىكى ئازغۇنلۇقى سەۋەبى بىلەن ئەسلىدە دىندا يوق، ئەمما دىنغا كىرگۈزىۋالغان خاتا ئىشلىرىنى ئۆزلىرىگە ئەگەشكەن كىشىلەرگە توغرىدەك كۆرسىتىپ، ئۇلارنى ئازدۇرۇش ئۈچۈن قۇرئاننى پاكىت قىلىپ كەلتۈرىدۇ.

﴿**ئۆز رايى بويىچە مەنە بېرىش ئۈچۈن، مۇتەشابىھ ئايەتلەرگە ئەگىشىدۇ**﴾ يەنى ئۇنى ئۆزى خالىغان مەقسەتكە ئۆزگەرتىش ئۈچۈن مۇتەشابىھ ئايەتلەرگە ئەگىشىدۇ.

ئىمام ئەھمەد، ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ﴿**(ئى مۇھەممەد!) ئۇ (اللہ) ساڭا كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) نازىل قىلدى. ئۇنىڭدا مەھكەم (يەنى مەنىسى ئوچۇق) ئايەتلەر باركى، ئۇلار كىتابنىڭ (يەنى پۈتۈن قۇرئاننىڭ)ئاساسىدۇر؛ يەنە باشقا مۇتەشابىھ (يەنى مەنىسى مۇئەييەن ئەمەس) ئايەتلەر باردۇر. دىللىرىدا ئەگرىلىك بار (يەنى گۇمراھلىققا مايىل) كىشىلەر پىتنە قوزغاش ۋە ئۆز رايى بويىچە مەنە بېرىش ئۈچۈن، مۇتەشابىھ ئايەتلەرگە ئەگىشىدۇ (يەنى مۇتەشابىھ ئايەتلەرنى ئۆز نەپسى خاھىشى بويىچە چۈشەندۈرىدۇ). بۇنداق ئايەتلەرنىڭ (ھەقىقي) مەنىسىنى پەقەت اللہ بىلىدۇ.ئىلىمدا توشقانلار ئېيتىدۇ: «ئۇنىڭغا ئىشەندۇق، ھەممىسى پەرۋەردىگارىمىز تەرىپىدىن نازىل بولغان. (بۇنى)پەقەت ئەقىل ئىگىلىرىلا چۈشىنىدۇ»**﴾ دېگەن ئايەتنى ئوقۇپ: «ئەگەر قۇرئان ھەققىدە جېدەللەشكەن كىشىلەرنى كۆرسەڭلەر، ئۇلار اللہ (بۇ ئايەتتە) بايان قىلىپ ئۆتكەن كىشىلەردۇر، سىلەر ئۇلاردىن ساقلىنىڭلار» دېدى. بۇ ھەدىسنى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن ئىمام بۇخارى، مۇسلىم ۋە ئەبۇداۋۇد قاتارلىقلارمۇ ئۆزلىرىنىڭ كىتابلىرىدا رىۋايەت قىلغان.

---

[1] سۈرە زۇخرۇف 59 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ئال ئىمران 59 ـ ئايەت.

## مەنىسى مۇئەييەن بولمىغان ئايەتلەرنىڭ ھەقىقىي مەنىسىنى پەقەت ﷲ تائالانىڭلا بىلىدىغانلىقى توغرىسىدا

﴿بۇنداق ئايەتلەرنىڭ (ھەقىقىي) مەنىسىنى پەقەت اللّٰه بىلىدۇ﴾ قۇرئانشۇناس ئالىملار بۇ ئايەتنىڭ قايسى يېرىدە توختاش كېرەكلىكى ھەققىدە ئىختىلاپ قىلىشىپ قالدى. (بەزىلەر) اللّٰه تائالانىڭ ئىسمىدا (يەنى ئىللەللاھ دېگەن يەردە) توختايمىز دېدى.

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: قۇرئاننىڭ مەنىسى تۆت خىل بولىدۇ، بىرىنچىسى: ھەر قانداق ئادەم چۈشىنەلەيدىغان مەنا. ئىككىنچىسى: ئەرەبلەر ئۆز تىللىرىدا بۇنىڭدىن ئىلگىرى ئىشلەتكەن سۆزلۈكلىرىگە ئاساسلىنىپ چۈشىنەلەيدىغان مەنە[1]. ئۈچىنچىسى: ئىلمىدا كامالەتكە يەتكەنلەر چۈشۈنەلەيدىغان مەنا. تۆتىنچىسى: پەقەت اللّٰه تائالادىن باشقىسى چۈشىنەلمەيدىغان مەنا. بۇ سۆز ئائىشە، ئۇرۋە، ئەبۇشەئسا، ئەبۇنەھىك ۋە ئۇلاردىن باشقىلاردىنمۇ رىۋايەت قىلىنىدى.

بەزىلەر اللّٰه تائالانىڭ: ﴿ئىلىمدا توشقانلار ئېيتىدۇ﴾ دېگەن سۆزىدە توختايمىز دېدى. بۇ كۆپىنچە قۇرئاننىڭ مەنىسىنى بىلىدىغان ۋە كۆپ ساندىكى دىننىڭ ئەسلىنى تەتقىق قىلىدىغان ئالىملارنىڭ سۆزىدۇر. بۇ ئالىملار: قۇرئاندا مەنىسىنى چۈشەنگىلى بولمايدىغان ئايەت يوقتۇر دېدى.

ئىبنى ئەبۇنەجىيھ، مۇجاھىدتىن ئىبنى ئاببىاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن قۇرئاننىڭ ھەقىقىي مەنىسىنى بىلەن چۈشىنىدىغان ئىلىمدا توشقانلارنىڭ قاتارىدىندۇرمەن.

ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇماغا: ئى اللّٰه! ئۇنى دىندا ئالىم قىلساڭ ۋە ئۇنىڭغا (قۇرئاننىڭ) مەنىسىنى بىلدۈرسەڭ، دەپ دۇئا قىلغانلىقى رىۋايەت قىلىنىدى[2].

﴿ئىلىمدا توشقانلار ئېيتىدۇ: «ئۇنىڭغا ئىشەندۇق، ھەممىسى پەرۋەردىگارىمىز تەرىپىدىن نازىل بولغان»﴾ يەنى ئۇلار مەنىسى مۇئەييەن بولمىغان ئايەتلەرگە (ئىمان كەلتۈردۇق)، بۇ ئايەتلەرنىڭ ھەممىسى ھەق. چۈنكى، ھەممىسى اللّٰه تەرىپىدىن چۈشۈرۈلگەندۇر. اللّٰه تائالا تەرىپىدىن چۈشۈرۈلگەن نەرسە بىرى ـ بىرىگە قارىمۇ قارشى بولمايدۇ.

اللّٰه تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇلار قۇرئان ئۈستىدە پىكىر يۈرگۈزمەمدۇ؟ ئەگەر قۇرئان (مۇشرىكلار بىلەن مۇناپىقلار گۇمان قىلغاندەك) اللّٰه دىن غەيرىنىڭ تەرىپىدىن بولغان بولسا، ئەلۋەتتە، ئۇنىڭدىن نۇرغۇن زىددىيەتلەرنى تاپقان بولاتتى﴾[3].

﴿(بۇنى) پەقەت ئەقىل ئىگىلىرىلا چۈشىنىدۇ﴾ يەنى ئەقلى ھوشى جايىدا ۋە توغرا تەپەككۇرلۇق كىشىلەر (ئايەتلەرنىڭ مەنىلىرىنى) توغرا چۈشىنىدۇ ۋە (توغرا) تەپەككۇر قىلالايدۇ.

ئىبنى مۇنزىر، نافئە ئىبنى يەزىدنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىلىمدا كامالەتكە يەتكەن كىشى دېگەن، اللّٰه يولىدا كەمتەر بولغان ۋە اللّٰه تائالانىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىش ئۈچۈن ئۆزىنى تۆۋەن

---

[1] ئەينى زاماندا ئەرەبلەر قۇرئاندىكى بەزى سۆزلۈكلەرنى چۈشىنىش ئۈچۈن بۇرۇنقى شېئىرلار ۋە يەرلىك قەبىلىلەرنىڭ قوللانغان مەنىلىرىگە ئاساسلىناتتى.

[2] بۇ ھەدىسلەردىن قۇرئاننىڭ مەنىلىرىنى بىلەلەيدىغان بىلىمدا توشقانلارمۇ بار دېگەنلىك چىقىدۇ.

[3] سۈرە نىسا 82 ـ ئايەت.

تۇتقان، ئۆزىدىن يۇقىرى كىشىلەرگە خۇشامەت قىلمايدىغان. ئۆزىدىن تۆۋەن كىشىلەرنى پەس كۆرمەيدىغان كىشىدۇر.

ئاندىن الله، بىلىمدە كامالەتكە يەتكەنلەر ئۆزلىرىنىڭ پەرۋەردىگارىغا: ﴿**پەرۋەردىگارىمىز! بىزنى هىدايەت قىلغىنىڭدىن كېيىن دىللىرىمىزنى توغرا يولدىن بۇرىۋەتمىگىن**﴾ دەپ دۇئا قىلىدىغانلىقىنى بايان قىلىدى. ئايەتنىڭ مەنىسى: (ئى پەرۋەردىگارىمىز!) سەن بىزنى هىدايەت قىلغاندىن كېيىن ئۇنىڭدىن بىزنى ئازدۇرۋەتمىگىن، بىزنى قۇرئاننىڭ ئىچىدىكى مەنىسى مۇئەييەن بولمىغان ئايەتلەرگە ئەگىشىدىغان، دىللىرىدا ئەگرىلىك بار كىشىلەرگە ئوخشاش قىلمىغىن ۋە بىزنى تۈز يولىڭدا ۋە توغرا دىنىڭدا مۇستەهكەم قىلغىن، دېگەنلىك بولىدۇ.

﴿**بىزگە دەرگاهىڭدىن رەھمەت بېغىشلىغىن**﴾ يەنى بىزگە سېنىڭ دەرگاهىڭدىن، بىزنىڭ دىللىرىمىز مەهكەم تۇرىدىغان ۋە بىزنىڭ ئىمانىمىزنى ۋە ئىشەنچىمىزنى ئاشۇرىدىغان رەھمىتىڭنى بېغىشلىغىن!

﴿**شۈبھىسىزكى، سەن (بەندىلىرىڭگە ئاتالارنى) بەكمۇ بېغىشلىغۇچىسەن**﴾ ئىبنى ئەبۇهاتەم ۋە ئىبنى جەرىر ئۇممۇ سەلىمە رەزىيەللاهۇ ئەنهۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئى دىللارنى ئۆزگەرتىپ تۇرغۇچى پەرۋەردىگارىم، مېنىڭ دىلىمنى سېنىڭ دىنىڭدا مۇستەهكەم قىلغىن!» دەپ ئاندىن ﴿**پەرۋەردىگارىمىز! بىزنى هىدايەت قىلغىنىڭدىن كېيىن دىللىرىمىزنى توغرا يولدىن بۇرىۋەتمىگىن، بىزگە دەرگاهىڭدىن رەھمەت بېغىشلىغىن، شۈبھىسىزكى، سەن (بەندىلىرىڭگە ئاتالارنى) بەكمۇ بېغىشلىغۇچىسەن**﴾ دېگەن ئايەتنى ئوقۇدى.

﴿**پەرۋەردىگارىمىز! شۈبھىسىزكى، كېلىشى شەكسىز بولغان كۈندە (يەنى هېساب ئېلىنىدىغان قىيامەت كۈنىدە) كىشىلەرنى توپلىغۇچىسەن، شۈبھىسىزكى، الله ۋەدىسىگە خىلاپلىق قىلمايدۇ»**﴾ يەنى بىلىمدا كامالەتكە يەتكەن كىشىلەر ئۆزلىرىنىڭ دۇئالىرىدا: ئى پەرۋەردىگارىمىز! شەكسىز سەن قىيامەت كۈنى مەخلۇقاتلىرىڭنى بىر يەرگە يىغىسەن، ئۇلار ئۆزئارا ئىختىلاپلاشقان نەرسە ئۈستىدە هۆكۈم چىقىرىسەن ۋە هەر بىر كىشىگە ئۇنىڭ دۇنيادىكى قىلغان ياخشىلىقى (ياكى) يامانلىقىغا قاراپ (ياخشىلىقىغا) مۇكاپات (يامانلىقىغا) جازا بېرىسەن، دەيدۇ.

* * * * * * *

إِنَّ ٱلَّذِينَ كَفَرُواْ لَن تُغْنِيَ عَنْهُمْ أَمْوَٰلُهُمْ وَلَآ أَوْلَٰدُهُم مِّنَ ٱللَّهِ شَيْـًٔا ۖ وَأُوْلَٰٓئِكَ هُمْ وَقُودُ
ٱلنَّارِ ﴿١٠﴾ كَدَأْبِ ءَالِ فِرْعَوْنَ وَٱلَّذِينَ مِن قَبْلِهِمْ ۚ كَذَّبُواْ بِـَٔايَٰتِنَا فَأَخَذَهُمُ ٱللَّهُ بِذُنُوبِهِمْ ۗ وَٱللَّهُ
شَدِيدُ ٱلْعِقَابِ ﴿١١﴾

***كاپىرلار نىڭ ماللىرى، باللىرى الله تائالانىڭ ئازابى ئالدىدا ھەقىقەتەن ھېچ نەرسىگە دال بولالمايدۇ. ئۇلار يەنى (كۇففارلار) دوزاخنىڭ يېقىلغۇسىدۇر*** ﴿10﴾***. (بۇ كۇففارلار نىڭ هالى) پىرئەۋن تەۋەلىرىنىڭ ۋە ئۇلاردىن ئىلگىرىكىلەرنىڭ هالىغا ئوخشايدۇ.ئۇلار بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزنى يالغانغا چىقاردى،گۇناهى تۈپەيلىدىن الله ئۇلارنى جازالىدى، الله نىڭ جازاسى قاتتىقتۇر*** ﴿11﴾.

## قىيامەت كۈنى مال ـ دۇنيا ۋە بالا ـ چاقىلىرىنىڭ پايدا قىلمايدىغانلىقى توغرىسىدا

ﷲ تائالا بۇ ئايەتتە قىيامەت كۈنى كاپىرلارنىڭ دوزاخنىڭ يېقىلغۇسى بولىدىغانلىقىدىن خەۋەر بېرىدۇ. قىيامەت كۈنى ﷲ تائالانىڭ: ﴿ئۇ كۈندە كاپىرلارنىڭ ئۆزرىلىرى پايدا بەرمەيدۇ، ئۇلار لەنەتكە ئۇچرايدۇ، ئۇلار ئاخىرەتنىڭ ئازابىغا دۇچار بولىدۇ﴾[1] دېگەن ئايىتىدە سۆپەتلەنگەن كۈندۇر.

ئۇلارنىڭ دۇنيادا تاپقان مال - مۈلكى ۋە بالا - چاقىلىرى ﷲ تائالانىڭ دەرگاھىدا ئۇلارغا پايدا يەتكۈزمەيدۇ ۋە ئۇلارنى ﷲ تائالانىڭ قاتتىق ئازابىدىن قۇتۇلدۇرالمايدۇ. ﷲ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇلارنىڭ مال - مۈلكى ۋە ئەۋلادى سېنى ئەجەبلەندۈرمىسۇن، ﷲ ئۇلارنى بۇ دۇنيادا شۇ نەرسىلەر بىلەن ئازابلاشنى ۋە ئۇلارنىڭ كاپىر پېتى جان ئۈزۈشىنى ئىرادە قىلىدۇ﴾[2] ﴿كاپىرلارنىڭ (پۇل - مال،ئابرۇي، مەرتىۋە ئىزدەش يۈزىسىدىن) شەھەرلەردە كېزىپ يۈرۈشلىرى سېنى ئالدىمىسۇن. بۇ ئازغىنا بەھرىمەن بولۇشتۇر، كەلگۈسىدە ئۇلارنىڭ جايى جەھەننەم بولىدۇ. ئۇ نېمىدېگەن يامان تۆشەك!﴾[3].

﴿**كاپىرلار نىڭ ماللىرى، بالىلىرى ﷲ تائالانىڭ ئازابى ئالدىدا ھەقىقەتەن ھېچ نەرسىگە دال بولالمايدۇ. ئۇلار يەنى (كۇففارلار) دوزاخنىڭ يېقىلغۇسىدۇر**﴾ يەنى ﷲ تائالانىڭ ئايەتلىرىدىن تانغان ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىرىگە ئىشەنمىگەن، ئۇنىڭ كىتابىدىكى ھۆكۈملەرگە خىلاپلىق قىلغان ۋە ﷲ تائالانىڭ پەيغەمبەرلىرىگە قىلغان ۋەھيىسىدىن پايدىلانمىغان كاپىرلار، دوزاخنىڭ قىزىتىلىدىغان يېقىلغۇسى بولىدۇ.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى تۆۋەندىكى ئايەتنىڭ مەنىسىگە ئوخشاش: ﴿(ئى مۇشرىكلار!) ھەقىقەتەن سىلەر ﷲ نى قويۇپ ئىبادەت قىلغان نەرسەڭلار بىلەن دوزاختا يېقىلغۇ بولىسىلەر﴾[4].

﴿**(بۇ كۇففارلار نىڭ ھالى)پىرئەۋن تەۋەلىرىنىڭ ۋە ئۇلاردىن ئىلگىرىكىلەرنىڭ ھالىغا ئوخشايدۇ**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە زەھھاك، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: (يەنى ئۇ كاپىرلارنىڭ قىلىقلىرى) پىرئەۋننىڭ ئادەملىرىنىڭ قىلىقلىرىغا ئوخشايدۇ.

ئىكرىمە، مۇجاھىد ئەبۇمالىك، زەھھاك ۋە ئۇلاردىن باشقىلاردىنمۇ (بۇ ئايەتتىنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ رىۋايىتىگە ئوخشاش) رىۋايەتلەر قىلىندى. ئۇلارنىڭ ئىچىدىن (بۇ ئايەتتىنىڭ مەنىسى) پىرئەۋننىڭ ئادەملىرىنىڭ يوللىرىغا، پىرئەۋننىڭ ئادەملىرىنىڭ ئىشلىرىغا ۋە پىرئەۋننىڭ ئادەملىرىگە ئوخشاش دېگەنلىك بولىدۇ دېگەنلەرمۇ بار.

بۇ ئايەت بۇ مەنىلەرنىڭ ھەممىسىنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ چۈنكى، بۇ مەنىلەر بىرى - بىرىگە ئوخشىشىپ كېتىدۇ. ئايەتنىڭ ئورتاق مەنىسى: كاپىرلارنىڭ مال - مۈلكى ۋە بالا - چاقىلىرى، ئۇلارنى ﷲ تائالانىڭ ئازابىدىن قوتۇلدۇرالمايدۇ ۋە ئۇلارغا ھېچقانداق پايدا بېرەلمەيدۇ. بەلكى، ئۇلار پەيغەمبەرلەرنىڭ ئېلىپ كەلگەن ئايەتلىرىگە ۋە ئۇنىڭ پاكىتلىرىغا ئىشەنمىگەن پىرئەۋننىڭ ئادەملىرى ۋە ئۇلاردىن ئىلگىرى ئۆتكەن كىشىلەر ھالاك بولغاندەك ھالاك قىلىنىپ ئازابلىنىدۇ.

﴿**ﷲ تائالانىڭ جازاسى قاتتىقتۇر**﴾ يەنى ﷲ تائالانىڭ ئازابى ناھايىتى قاتتىقتۇر. بىرمۇ گۇناھكار ئۇ ئازابتىن ساقلىنىپ قالالمايدۇ، بەلكى، ﷲ تائالا ھەممىگە كۈچى يەتكۈچى ۋە خالىغاننى قىلغۇچىدۇر ۋە ئۇنىڭغا ھەممە نەرسە بويسۇنغۇچىدۇر، ئۇنىڭدىن باشقا ئىبادەتكە لايىق زات ھەم ئۇنىڭدىن باشقا پەرۋەردىگار يوقتۇر.

---

[1] سۈرە غافىر 52 - ئايەت.
[2] سۈرە تەۋبە 55 - ئايەت.
[3] سۈرە ئال ئىمران 196 — 197 - ئايەتلەر.
[4] سۈرە ئەنبىيا 98 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

* * * * * * *

قُل لِّلَّذِينَ كَفَرُواْ سَتُغْلَبُونَ وَتُحْشَرُونَ إِلَىٰ جَهَنَّمَ ۚ وَبِئْسَ ٱلْمِهَادُ ﴿١٢﴾ قَدْ كَانَ لَكُمْ ءَايَةٌ فِى فِئَتَيْنِ ٱلْتَقَتَا ۖ فِئَةٌ تُقَـٰتِلُ فِى سَبِيلِ ٱللَّهِ وَأُخْرَىٰ كَافِرَةٌ يَرَوْنَهُم مِّثْلَيْهِمْ رَأْىَ ٱلْعَيْنِ ۚ وَٱللَّهُ يُؤَيِّدُ بِنَصْرِهِۦ مَن يَشَآءُ ۗ إِنَّ فِى ذَٰلِكَ لَعِبْرَةً لِّأُو۟لِى ٱلْأَبْصَـٰرِ ﴿١٣﴾

***(ئى مۇھەممەد!) كاپىرلارغا ئېيتقىنكى، «سىلەر(دۇنيادا) مەغلۇب قىلىنىسىلەر ۋە (ئاخىرەتتە) جەھەننەمگە توپلىنىسىلەر، جەھەننەم نېمىدېگەن يامان تۆشەك» ﴿12﴾. (ئى يەھۇدىيلار جامائەسى! بەدرىدە جەڭ ئۇچۇن) ئۇچراشقان ئىككى گۇرۇھتا سىلەر ئۇچۇن ئىبرەت بار، بىرى الله يولىدا ئۇرۇشۇۋاتقان گۇرۇھتۇر، يەنە بىرى مۇسۇلمانلارنى (سانىنى) ئۆزلىرىدەك ئىككى باراۋەر ئويئوچۇق كۆرگەن كاپىرلار گۇرۇھىدۇر (يەنى الله كاپىرلارغا قورقۇنچ سېلىش بىلەن ئۇلارنى ئۇرۇشتىن قول يىغدۇرۇش ئۇچۇن، كاپىرلارغا مۇسۇلمانلارنىڭ سانىنى جىق كۆرسەتتى). الله خالىغان كىشىگە ياردەم بېرىپ قوللايدۇ. بۇنىڭدا ھەقىقەتەن ئەقىل ئىگىلىرى ئۇچۇن ئىبرەت بار*** ﴿13﴾.

## يەھۇدىيلارنىڭ پات ئارىدا يېڭىلىدىغانلىقى بىلەن ئۇلارغا تەھدىد سېلىش ۋە بەدرى كۈنىدىن ئىبرەت ئېلىشقا ئۈندەش توغرىسىدا

الله تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا مۇنداق دەيدۇ: «ئى مۇھەممەد كاپىرلاغا: ﴿**سىلەر «دۇنيادا مەغلۇب قىلىنىسىلەر ۋە ئاخىرەتتە جەھەننەمگە توپلىنىسىلەر، جەھەننەم نېمىدېگەن يامان تۆشەك»**﴾ دېگىن». مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق ئىبنى يەسار، ئاسىم ئىبنى ئۆمەر ئىبنى قەتادەنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بەدرى كۈنى (كاپىرلار ئۈستىدىن) غەلىبە قىلىپ مەدىنىگە قايتقاندا يەھۇدىيلارنى قەينۇقا قەبىلىسىنىڭ بازىرىغا يىغىپ ، ئۇلارنى ئىسلام دىنىغا دەۋەت قىلدى. ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: «ئى مۇھەممەد سەن (جەڭ قىلىشتا) تەجرىبىسىز، ئۇرۇش قىلىشنى بىلمەيدىغان بىر تۈركۈم قۇرەيشلىكلەرنى يېڭىۋېلىپلا بەك كۆرەڭلەپ كەتمە، ئەگەر سەن بىز بىلەن سوقۇشىدىغان بولساڭ بىزنىڭ كىملىكىمىزنى بىلىپ قالىسەن، سەن تېخى بىزگە ئوخشاش كىشىلەرگە يولۇقۇپ باقمىدىڭ» دېدى.

﴿**(ئى يەھۇدىيلار جامائەسى! بەدرىدە جەڭ ئۇچۇن) ئۇچراشقان ئىككى گۇرۇھتا سىلەر ئۇچۈن ئىبرەت بار**﴾ يەنى يۇقىرىدىكى گەپنى قىلغان يەھۇدىيلار يەنى ئىككى گۇرۇھنىڭ ئۇرۇش قىلىپ مۇسۇلمانلارنىڭ غەلىبە قىلىشىدا الله تائالانىڭ ئۆزىنىڭ دىنىنى ئۈستۈن قىلىدىغانلىقىغا، پەيغەمبىرىگە ياردەم بېرىدىغانلىقىغا ۋە ئۆزىنىڭ سۆزىنى (يەنى قۇرئاننى) ئۈستۈن قىلىدىغانلىقىغا ئالامەت باردۇر. ﴿**بىرى الله يولىدا ئۇرۇشۇۋاتقان گۇرۇھتۇر**﴾ يەنى ئۇلار مۇسۇلمانلاردۇر.

﴿**يەنە بىرى مۇسۇلمانلارنى (سانىنى) ئۆزلىرىدەك ئىككى باراۋەر ئويئوچۇق كۆرگەن كاپىرلار گۇرۇھىدۇر**﴾ ئۇلار بەدرى كۈنى مۇسۇلمانلارنى سان جەھەتتە ئۆزلىرىنىڭ سانىدىن ئويئوچۇق ئىككى ھەسسە ئارتۇق كۆرگەن قۇرەيش كاپىرلىرىدۇر. يەنى الله بۇنى مۇسۇلمانلارنىڭ غەلىبە قىلىشىغا سەۋەب

قىلدى. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى مۇنداق بولىدۇ مۇسۇلمانلار گۇرۇھى كاپىرلار گۇرۇھىنى سان جەھەتتە ئۆزلىرىنىڭ سانىدىن ئويئوچۇق ئىككى ھەسسە ئارتۇق كۆردى. شۇنداق تۇرۇپمۇ الله ئۇلارغا ياردەم قىلدى.

ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد مۇنداق دەيدۇ: بىز مۇشرىكلارنىڭ سانىنى بىزدىن ئارتۇق كۆردۇق، ئىككىنچى قېتىم ئۇلارغا قارىغىنىمىزدا ئۇلارنى بىزدىن بىر كىشىمۇ ئارتۇق كۆرمىدۇق. بۇ الله تائالانىڭ بۇ ئايىتىنىڭ مەنىسىدۇر: ﴿**الله بولۇشقا تېگىشلىك ئىشنى ئىشقا ئاشۇرۇش ئۈچۈن، دۈشمەن بىلەن ئۇچراشقان چېغىڭلاردا، (دۈشمەنلەرگە قارشى تۇرۇشقا جۈرئەت قىلسۇن دەپ) ئۇلارنى سىلەرنىڭ كۆزۈڭلارغا ئاز كۆرسەتتى ۋە سىلەرنى ئۇلارنىڭ كۆزلىرىگە (سىلەرگە قارشى تەييارلىقتا بولمىسۇن دەپ) ئاز كۆرسەتتى**﴾ ئەبۇئىسھاق، ئەبۇئۇبەيدىن ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇدنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ھەقىقەتەن مۇشرىكلار بىزنىڭ كۆزلىرىمىزگە ئاز كۆرۈندى. ھەتتا مەن يېنىمدىكى بىر كىشىگە: (ئۇلارنىڭ سانى) يەتمىشچە چىقامدۇ، قانداق؟ دېدىم. ئۇ: مەن ئۇلارنى يۈز ئادەمدەك كۆردۈم، دېدى. ئاندىن بىز ئۇلارنىڭ ئىچىدىن بىر كىشىنى ئەسىرگە ئېلىۋالدۇق، ئاندىن ئۇنىڭدىن: سىلەر قانچە كىشى ئىدىڭلار؟ دەپ سورىدۇق. ئۇ: بىز مىڭ كىشى ئىدۇق، دەپ جاۋاب بەردى.

الله تائالا ئىككى گۇرۇھ بىرى ـ بىرىنى كۆرگەندە مۇسۇلمانلارنىڭ (الله تائالاغا) تەۋەككۇل قىلىشى، ئۇنىڭغا يۈزلىنىشى ۋە ئۆزلىرىنىڭ پەرۋەردىگارىدىن ياردەم تىلىشى ئۈچۈن كاپىرلارنى ئۆزلىرىنىڭ سانىدىن ئىككى ھەسسە ئارتۇق كۆرسەتتى. مۇشرىكلارنىڭ دىلىنىڭ قورقۇنچ، قالايمىقانچىلىق ۋە ئەنسىزلىك قاپلىشى ئۈچۈن مۆمىنلەرنىڭ سانىنى ئۆزلىرىنىڭ سانىدىن ئىككى ھەسسە ئارتۇق كۆرسەتتى. ئاندىن ئۇلار (ئۇرۇش ئۈچۈن) سەپ بولۇپ ئىككى گۇرۇھ ئۇچراشقاندا بىرى يەنە بىرىگە ھۇجۇم قىلىشى ئۈچۈن الله بىر گۇرۇھنى يەنە بىر گۇرۇھنىڭ كۆزىگە ئاز كۆرسەتتى.

﴿**ھەممە ئىش الله تائالاغا قايتۇرۇلىدۇ (الله ئۇنى خالىغانچە ھۆكۈم قىلىدۇ)**﴾ يەنى الله تائالانىڭ مۇنداق قىلىشى ھەق بىلەن ناھەقنىڭ ئارىلىقىنى ئايرىش، ئىماننى كۈچەيتىپ ئۈستۈن قىلىش، مۆمىنلەرنى ئەزىز، كاپىرلارنى خار قىلىش ئۈچۈندۇر. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿الله سىلەرگە بەدرىدە نۇسرەت ئاتا قىلدى، ھالبۇكى، سىلەر كۈچسىز ئىدىڭلار (سانىڭلار ۋە قوراللىرىڭلار ئاز ئىدى)﴾[1].

﴿**الله خالىغان كىشىگە ياردەم بېرىپ قوللايدۇ. بۇنىڭدا ھەقىقەتەن ئەقىل ئىگىلىرى ئۈچۈن ئىبرەت بار**﴾ يەنى الله تائالانىڭ ھېكمىتىگە، دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە مۆمىن بەندىلىرىگە ياردەم بېرىشىگە، بېكىتىۋېتىلگەن تەقدىرىگە باش ئېگىدىغان ئەقلى ۋە چۈشەنچىسى بار بولغان كىشى ئۈچۈن يۇقىرىدا سۆزلەنگەن ئىشتا شەكسىز ئىبرەت باردۇر.

* * * * * * *

زُيِّنَ لِلنَّاسِ حُبُّ ٱلشَّهَوَٰتِ مِنَ ٱلنِّسَآءِ وَٱلۡبَنِينَ وَٱلۡقَنَٰطِيرِ ٱلۡمُقَنطَرَةِ مِنَ ٱلذَّهَبِ وَٱلۡفِضَّةِ وَٱلۡخَيۡلِ ٱلۡمُسَوَّمَةِ وَٱلۡأَنۡعَٰمِ وَٱلۡحَرۡثِۗ ذَٰلِكَ مَتَٰعُ ٱلۡحَيَوٰةِ ٱلدُّنۡيَاۖ وَٱللَّهُ عِندَهُۥ حُسۡنُ

[1] سۈرە ئال ئىمران 123 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ٱلۡمَـَٔابِ ﴿١٤﴾ ۞ قُلۡ أَؤُنَبِّئُكُم بِخَيۡرٖ مِّن ذَٰلِكُمۡۖ لِلَّذِينَ ٱتَّقَوۡاْ عِندَ رَبِّهِمۡ جَنَّٰتٞ تَجۡرِي مِن تَحۡتِهَا
ٱلۡأَنۡهَٰرُ خَٰلِدِينَ فِيهَا وَأَزۡوَٰجٞ مُّطَهَّرَةٞ وَرِضۡوَٰنٞ مِّنَ ٱللَّهِۗ وَٱللَّهُ بَصِيرُۢ بِٱلۡعِبَادِ ﴿١٥﴾

*ئاياللار، ئوغۇللار، ئالتۇن ـ كۈمۈشتىن تويلانغان كۆپماللار، ئارغىماقلار، چارۋىلار ۋە ئېكىنلەردىن ئىبارەت كۆڭۈل تارتىدىغان نەرسىلەرنىڭ مۇھەببىتى ئىنسانلارغا چىرايلىق كۆرسىتىلدى. ئۇلار دۇنيا تىرىكچىلىكىدە مەنپەئەتلىنىدىغان (باقاسى يوق) شەيئىلەردۇر؛ الله تائالانىڭ دەرگاھىدا بولسا قايتىدىغان گۈزەل جاي (يەنى جەننەت) باردۇر (شۇنىڭ ئۈچۈن باشقىغا ئەمەس، جەننەتكە قىزىقىش كېرەك)[14]. (ئى مۇھەممەد!) قەۋمىڭگە) ئېيتقىنكى، « سىلەرگە ئۇلاردىنمۇ (يەنى دۇنيانىڭ زىبۇزىننەتلىرى ۋە نېمەتلىرىدىنمۇ) ياخشى بولغان نەرسىلەرنى ئېيتىپ بېرەيمۇ؟ تەقۋادارلار ئۈچۈن پەرۋەردىگارى هۇزۇرىدا ئاستىدىن ئۆستەڭلەر ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەر بولۇپ، (ئۇلار) جەننەتلەردە مەڭگۈ قالىدۇ، (جەننەتلەردە) پاك جۈپتىلەر بار، (تەقۋادارلار ئۈچۈن) يەنە الله تائالانىڭ رازىلىقى بار». الله بەندىلىرىنى (يەنى ئۇلارنىڭ هەممە ئىشلىرىنى) كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر[15].*

## بۇ دۇنيانىڭ بايانى توغرىسىدا

الله تائالا (بۇ ئايەتتە) ئاياللار ۋە بالىلاردىن ئىبارەت بۇ دۇنيادا كىشىلەرگە چىرايلىق كۆرۈنىدىغان، هوزۇر ئېلىنىدىغان نەرسىلەرنىڭ تۈرلىرىدىن خەۋەر بېرىپ (بىرىنچى بولۇپ) ئاياللاردىن باشلىدى. چۈنكى، ئۇلاردىن كېلىدىغان پىتنە ناھايىتى چوڭدۇر.

بۇ هەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: « مەندىن كېيىن ئەرلەرگە ئاياللاردىنمۇ بەكرەك زىيان يەتكۈزىدىغان بىر پىتنىنى قويۇپ قويمىدىم». ئەمما ئەرنىڭ ئاياللارنى نىكاھىغا ئېلىشتىكى مەقسىتى، ئۆزىنى گۇناھلاردىن پاك تۇتۇش ۋە بالا تەلەپ قىلىش بولغان بولسا، بۇ (ئىسلام دىنى) تەرغىب قىلغان ۋە تەلەپ قىلغان ياخشى ئىشتۇر.

بۇ هەقتە نۇرغۇنلىغان هەدىسلەر بار بولۇپ، تۆۋەندىكى هەدىسلەر بۇنىڭ قاتارىدىندۇر: « بۇ ئۈممەتنىڭ ئەڭ ياخشىسى كۆپ خوتۇنلۇق كىشى»، « دۇنيا دېگەن مەنپەئەتلىنىدىغان نەرسىدۇر، مەنپەئەتلىنىدىغان نەرسىنىڭ ئەڭ ياخشىسى ياخشى ئايالدۇر، ياخشى ئايال دېگەن؛ ئەگەر ئېرى ئايالىغا قارىسا ئايال ئۇنى خۇرسەن قىلىدۇ. ئەگەر بىر ئىشقا بۇيرۇسا ئۇنىڭغا بويسۇنىدۇ. ئەگەر ئۇ (يەنى ئەر كىشى ئۇنى ئۆيدە قويۇپ بىر يەرگە) كەتسە، ئۇ ئۆزىنى ۋە ئېرىنىڭ مال ـ مۈلكىنى (خىيانەت قىلماي) ياخشى ساقلايدۇ».

يەنە بىر هەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: « ماڭا ئاياللار ۋە خۇش بۇي نەرسىلەر ياخشى كۆرۈلدى ۋە مېنىڭ شادلىقىم نامازدا قىلىندى». ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنها مۇنداق دەيدۇ: « پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئاتتىن قالسا ئاياللاردىن باشقا ياخشى كۆرۈلىدىغان نەرسە يوق ئىدى». يەنە بىر رىۋايەتتە: « ئاياللاردىن قالسا ئاتتىن ياخشى كۆرۈلىدىغان نەرسە يوق ئىدى» دەپمۇ كەلگەن.

بالىسى بولۇشنى ئارزۇ قىلىش ئىككى خىل مەقسەتتە بولىدۇ: بىرى ئۆزىنى چوڭ تۇتۇش ۋە كىشىلەرگە كۆز - كۆز قىلىش ئۈچۈندۇر. بۇ ئايەتتە دېيىلگەن مەنە ئىچىگە كىرىدۇ[1]. يەنە بىرى نەسلىنى ئاۋۇتۇش ۋە يالغۇز بىر الله تائالاغا شېرىك كەلتۈرمەي ئىبادەت قىلىدىغان، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممىتىنى ئاۋۇتۇش ئۈچۈندۇر. بۇ ئىسلام دىنىدا ياخشى كۆرۈلگەن ئىشتۇر.

بۇ ھەقتە مۇنداق ھەدىس بار: «سىلەر (ئېرىنى) بەك ياخشى كۆرىدىغان ۋە كۆپ تۇغىدىغان ئاياللارنى ئېلىڭلار، شۇنداق بولسا، مەن قىيامەت كۈنى سىلەرنىڭ كۆپلىكىڭلار بىلەن (باشقا ئۈممەتلەردىن ئۈستۈن تۇرغايمەن)».

مال - مۈلۈككە ئېرىشىشنى ئارزۇ قىلىشمۇ ئىككى خىل مەقسەتتە بولىدۇ؛ بىرىنچىسى: پەخىرلىنىش، ئاجىزلارغا تەكەببۇرلۇق قىلىش ۋە پېقىرلارغا زۇلۇم قىلىش ئۈچۈندۇر. بۇ ئىسلام دىنىدا ئەيىبلەنگەندۇر. ئىككىنچىسى: ياخشى يوللار ئۈچۈن ئىشلىتىش، ئۇرۇق - تۇغقانلارغا ياردەم قىلىش ۋە (پېقىر - مىسكىنلەرگە) سەدىقە بېرىش ئۈچۈندۇر. بۇ ئىسلام دىنىدا ماختالغان ۋە ياخشى كۆرۈلىدىغان ئىشتۇر.

## ئېتى بولۇشنى ئارزۇ قىلىش ئۈچ خىل مەقسەتتە بولىدىغانلىقى توغرىسىدا

بىرىنچىسى: ئاتنى بېقىپ الله تائالانىڭ يولىدا (جىھاد قىلىشقا) تەييارلىق قىلىشتۇر. قاچان ئۇلار جىھاد قىلماقچى بولۇپ قالسا، ئاتقا مىنىپ جەڭ قىلىدۇ. شۇڭا بۇلارغا (ئاتنى باققىنى ئۈچۈن) ساۋاب بېرىلىدۇ. ئىككىنچىسى: ئاتنى پەخىرلىنىش ۋە مۇسۇلمانلارغا قارشى تۇرۇش ئۈچۈن بېقىشتۇر. بۇ ئاتنى ئىگىسىگە گۇناھ ئېلىپ كېلىدۇ. ئۈچىنچىسى بولسا: ئاتنى باي بولۇش ۋە ئۇنىڭ نەسلىنى كۆپەيتىش ئۈچۈن بېقىشتۇر. بۇنىڭدا (ئۇ ئادەم) ئۇ ئاتنىڭ ئۈستىدىكى الله تائالانىڭ ھەققىنى ئادا قىلسا، بۇ (ئات ئىگىسىنى پېقىر بولۇپ قېلىشتىن توسىدۇ. بۇ ھەقتە كەلگەن ھەدىسنى (الله خالىسا) ئالدىمىزدا بايان قىلىمىز.

ئىمام ئەھمەد، ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئەرەب نەسىللىك ئاتقا ھەر كۈنى سەھەردە: ئى الله! شەكسىز سەن مېنى ئادەمنىڭ باللىرىغا نېمەت قىلىپ بەردىڭ. سەن مېنى ئۇنىڭغا (ئۇنىڭ) مال - مۈلكى ۋە خوتۇن، بالا - چاقىلىرىدىن سۆيۈملۈك كۆرسەتكىن! ياكى مېنى ئۇنىڭ خوتۇن، بالا - چاقىلىرىدىن ۋە مال - مۈلكىدىنمۇ (سۆيۈملۈك قىلغىن!) دەپ، ئىككى قېتىم تىلەشكە رۇخسەت قىلىنىدۇ».

﴿چارۋىلار ۋە ئېكىنلەردىن ئىبارەت كۆڭۈل تارتىدىغان نەرسىلەرنىڭ مۇھەببىتى ئىنسانلارغا چىرايلىق كۆرسىتىلدى﴾ يەنى تۆگىلەر، كالا ۋە قويلار، كۆچەت تىكىش ۋە تېرىقچىلىق قىلىش ئۈچۈن تەييارلانغان يەرلەردۇر. ﴿ئۇلار دۇنيا تىرىكچىلىكىدە مەنپەئەتلىنىدىغان (باقاسى يوق) شەيئىلەردۇر﴾ يەنى ئۇ نەرسىلەر شەكسىز بۇ دۇنيانىڭ تۈزۈپ كېتىدىغان چېچەكلىرى ۋە يوقاپ كېتىدىغان زىنەتلىرىدۇر.

﴿الله تائالانىڭ دەرگاھىدا بولسا قايتىدىغان گۈزەل جاي (يەنى جەننەت) باردۇر﴾ يەنى قايتىدىغان ياخشى جاي الله تائالانىڭ گۈزەل دەرگاھىدۇر.

[1] يەنە الله تائالا بۇ ئايەتتە بايان قىلغان نەرسىلەرنى پايدىسى ۋاقىتلىق نەرسىلەر، جەننەت بولسا مەڭگۈلۈك دەپ بايان قىلىپ كىشىلەرنى بۇ نەرسىلەردىن يۈز ئۆرۈپ جەننەتكە كىرىشكە رىغبەتلەندۈردى.

## ﷲ تائالادىن قورققان تەقۋادار كىشىلەرگە بېرىلىدىغان مۇكاپاتنىڭ دۇنيانىڭ ھەممە نازۇ ـ نېمەتلىرىدىن ياخشى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

﴿(ئى مۇھەممەد! قەۋمىڭگە) ئېيتقىنكى، «سىلەرگە ئۇلاردىنمۇ (يەنى دۇنيانىڭ زىبۇزىننەتلىرى ۋە نېمەتلىرىدىنمۇ) ياخشى بولغان نەرسىلەرنى ئېيتىپ بېرەيمۇ؟»﴾ يەنى ئى مۇھەممەد! سەن كىشىلەرگە، مەن سىلەرگە چىچەكلىرى تېزلا سولىدىغان ۋە نازۇنېمەتلىرى تۈگەپ كېتىدىغان، بۇ دۇنيادا كىشىلەرگە چىرايلىق كۆرسىتىلگەن نەرسىلەردىن ياخشىراق بىر نەرسىدىن خەۋەر بېرەيمۇ؟ دېگىن.

ئاندىن ﷲ تائالا ئۇنىڭدىن خەۋەر بېرىپ مۇنداق دېدى: ﴿تەقۋادارلار ئۈچۈن پەرۋەردىگارى ھۇزۇرىدا ئاستىدىن ئۆستەڭلەر ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەر بولۇپ، (ئۇلار) جەننەتلەردە مەڭگۈ قالىدۇ﴾ يەنى كۆز كۆرۈپ باقمىغان، قۇلاق ئاڭلاپ باقمىغان ۋە بىر كىشىنىڭ خىيالىغا كېرىپ باقمىغان، ھەسەل، سۈت، شاراب، سۇ ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ھەرخىل ئىچىملىكلەردىن ئىبارەت ـ ئۆستەڭلەر جەننەتنىڭ ئەتراپىدا ئېقىپ تۇرىدۇ. ئۇلار جەننەتتە مەڭگۈ تۇرىدۇ ۋە ئۇنىڭدىن چىقىپ كېتىشنى ھەرگىز خالىمايدۇ.

﴿(جەننەتلەردە) پاك جۈپتىلەر بار﴾ يەنى جەننەتتىكى ھۆرلەر دۇنيانىڭ ئاياللىرىدا بولىدىغان ھەيز، نىپاس، كىر بولۇش ۋە بەتبۇي بولۇپ قېلىشتەك ئىشلاردىن پاكتۇر.

﴿(تەقۋادارلار ئۈچۈن) يەنە ﷲ تائالانىڭ رەزاسى بار﴾ يەنى ئۇلارغا ﷲ تائالانىڭ رازىلىقى بېرىلىدۇ. ﷲ تائالا ئۇلارغا ئۇنىڭدىن كېيىن ھەرگىزمۇ غەزەبلەنمەيدۇ. شۇڭا ﷲ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿(ئۇلار ئېرىشىدىغان) ﷲ تائالانىڭ رازىلىقى (جەننەت نېمەتلىرىنىڭ ھەممىسىدىن) كاتتىدۇر﴾[1] يەنى ﷲ تائالانىڭ رازىلىقى، ﷲ (قىيامەت كۈنى) ئۇلارغا بەرگەن مەڭگۈلۈك نېمەتتىن كاتتىدۇر.

﴿ﷲ بەندىلىرىنى (يەنى ئۇلارنىڭ ھەممە ئىشلىرىنى) كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر﴾ يەنى ﷲ ھەر بىر كىشىگە لايىق بولغان نەرسىنى بېرىدۇ.

* * * * * * *

ٱلَّذِينَ يَقُولُونَ رَبَّنَآ إِنَّنَآ ءَامَنَّا فَٱغْفِرْ لَنَا ذُنُوبَنَا وَقِنَا عَذَابَ ٱلنَّارِ ﴿١٦﴾ ٱلصَّٰبِرِينَ
وَٱلصَّٰدِقِينَ وَٱلْقَٰنِتِينَ وَٱلْمُنفِقِينَ وَٱلْمُسْتَغْفِرِينَ بِٱلْأَسْحَارِ ﴿١٧﴾

*ئۇلار (يەنى تەقۋادارلار): «پەرۋەردىگارىمىز! بىز شۈبھىسىز ئىمان ئېيتتۇق، بىزنىڭ گۇناھلىرىمىزنى مەغپىرەت قىلغىن، بىزنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن» دەيدۇ﴿16﴾. ئۇلار (يەنى تەقۋادارلار) سەۋر قىلغۇچىلاردۇر، راستچىللاردۇر، (ﷲ غا) ئىتائەت قىلغۇچىلاردۇر، (ياخشىلىق يوللىرىغا پۇل ـ ماللىرىنى) سەرپ قىلغۇچىلاردۇر ۋە سەھەرلەردە ئىستىغپار ئېيتقۇچىلاردۇر﴿17﴾.*

## ﷲ تائالادىن قورققان كىشىلەرنىڭ دۇئالىرى ۋە ئۇلارنىڭ سۈپەتلىرى توغرىسىدا

ﷲ تائالا ئۆزىنىڭ كۆپ ساۋابىنى ۋەدە قىلغان تەقۋادار بەندىلىرىنى سۈپەتلەپ مۇنداق دېدى: ﴿ئۇلار (يەنى تەقۋادارلار): «پەرۋەردىگارىمىز! بىز شۈبھىسىز ئىمان ئېيتتۇق﴾ يەنى ساڭا، سېنىڭ كىتابىڭغا ۋە سېنىڭ پەيغەمبىرىڭگە ئىمان ئېيتتۇق.

---

[1] سۈرە تەۋبە 72 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

﴿**بىزنىڭ گۇناھلىرىمىزنى مەغپىرەت قىلغىن**﴾ يەنى ساڭا ۋە سەن بىزگە يول قويۇپ بەرگەن نەرسىگە ئىشەنگەنلىكىمىز بىلەن بىزگە بولغان مەرھەمىتىڭ ۋە رەھمىتىڭ بىلەن بىزنىڭ گۇناھلىرىمىزنى ۋە كەمچىلىكلىرىمىزنى كەچۈرگىن. ﴿**بىزنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن» دەيدۇ**﴾.

﴿**سەۋر قىلغۇچىلاردۇر**﴾ يەنى ئۇلار هارام ئىشلارنى تاشلاپ، ئەمەل ـ ئىبادەت قىلىش يولىدا ئۇچرىغان جاپا ـ مۇشەققەتلەرگە سەۋر قىلغۇچىلاردۇر.

﴿**راستچىللاردۇر**﴾ يەنى ئۆزلىرىنىڭ ئىمانلىرىدا راستچىللاردۇر. ﴿**(الله تائالاغا) ئىتائەت قىلغۇچىلاردۇر**﴾ يەنى بويسۇنغۇچىلاردۇر.

﴿**(ياخشىلىق يوللىرىغا پۇل ـ ماللىرىنى) سەرپ قىلغۇچىلاردۇر**﴾ يەنى ياخشى يوللارغا، ئۇرۇق ـ تۇغقانلارغا، كېرەكلىك يەرلەرگە ۋە هاجەتمەن كىشىلەرگە ئۆزلىرىنىڭ ماللىرىنى سەرپ قىلغۇچىلاردۇر.

﴿**سەھەرلەردە ئىستىغپار ئېيتقۇچىلاردۇر**﴾ (بۇ ئايەت) سەھەر ۋاقتىدا گۇناھلارنىڭ كەچۈرۈلۈشىنى تىلەشنىڭ ئارتۇقچىلىقىنى ئۇقتۇرىدۇ. يەئقۇب ئەلەيھىسسالام باللىرىغا: ﴿**«پەرۋەردىگارىمدىن سىلەرگە مەغپىرەت تىلەيمەن**﴾ دېگەن چاغدا يەئقۇب ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا مەغپىرەت تىلەشنى سەھەرگىچە كېچىكتۈردى دېيىلدى.

ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى بايان قىلىندى: «الله تائالا ھەر كۈنى، كېچىنىڭ ئۈچتىن بىرى قالغاندا بىرىنچى ئاسمانغا چۈشۈپ بىر نەرسە تىلىگۈچى كىشى بارمۇ؟ مەن ئۇنىڭغا بېرىمەن، دۇئا قىلغۇچى كىشى بارمۇ؟ مەن ئۇنىڭ (دۇئاسىنى) ئىجابەت قىلىمەن، گۇناھىنىڭ كەچۈرۈلۈشىنى تىلەيدىغان كىشى بارمۇ؟ مەن ئۇنىڭ (گۇناھىنى) كەچۈرىمەن دەيدۇ».

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم ھەدىستە ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەر بىر كېچىنىڭ بېشىدا ياكى ئوتتۇرىسىدا ۋە ياكى ئاخىرىدا ۋىتىر نامىزىنى ئوقۇيتى. ئۇنىڭ ۋىتىر نامىزى ھەتتا تاڭ يورىغىچە داۋاملىشاتتى». ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر كېچىدە ناماز ئوقۇيتتى، ئۇ (نافىئغا): «ئى نافىئ! تاڭ يورىدىمۇ؟» دەيتتى. ئۇ: «ھەئە» دەپ جاۋاب بەرسە، ئۇ تاكى تاڭ ئاتقۇچىلىك دۇئا قىلىپ گۇناھىنىڭ كەچۈرۈم بولۇشىنى تىلەيتتى.

* * * * * * *

شَهِدَ ٱللَّهُ أَنَّهُۥ لَآ إِلَٰهَ إِلَّا هُوَ وَٱلْمَلَٰٓئِكَةُ وَأُو۟لُوا۟ ٱلْعِلْمِ قَآئِمًۢا بِٱلْقِسْطِ ۚ لَآ إِلَٰهَ إِلَّا هُوَ ٱلْعَزِيزُ
ٱلْحَكِيمُ ﴿١٨﴾ إِنَّ ٱلدِّينَ عِندَ ٱللَّهِ ٱلْإِسْلَٰمُ ۗ وَمَا ٱخْتَلَفَ ٱلَّذِينَ أُوتُوا۟ ٱلْكِتَٰبَ إِلَّا مِنۢ بَعْدِ مَا
جَآءَهُمُ ٱلْعِلْمُ بَغْيًۢا بَيْنَهُمْ ۗ وَمَن يَكْفُرْ بِـَٔايَٰتِ ٱللَّهِ فَإِنَّ ٱللَّهَ سَرِيعُ ٱلْحِسَابِ ﴿١٩﴾ فَإِنْ حَآجُّوكَ فَقُلْ
أَسْلَمْتُ وَجْهِىَ لِلَّهِ وَمَنِ ٱتَّبَعَنِ ۗ وَقُل لِّلَّذِينَ أُوتُوا۟ ٱلْكِتَٰبَ وَٱلْأُمِّيِّۦنَ ءَأَسْلَمْتُمْ ۚ فَإِنْ أَسْلَمُوا۟ فَقَدِ
ٱهْتَدَوا۟ ۖ وَّإِن تَوَلَّوْا۟ فَإِنَّمَا عَلَيْكَ ٱلْبَلَٰغُ ۗ وَٱللَّهُ بَصِيرٌۢ بِٱلْعِبَادِ ﴿٢٠﴾

***الله ئادالەتنى بەرپا قىلغان هالدا گۇۋاهلىق بەردىكى، ئۇنىڭدىن باشقا هېچ مەبۇد (بەرهەق) يوقتۇر. پەرىشتىلەرمۇ، ئىلىم ئەهلىلىرىمۇ شۇنداق گۇۋاهلىق بەردى:ئۇنىڭدىن باشقا هېچ مەبۇد (بەرهەق) يوقتۇر، ئۇ غالىبتۇر، هېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر[18]. ھەقىقەتەن الله نىڭ نەزىرىدە مەقبۇل***

*دىن ئىسلام (دىنى) دۇر. كىتاب بېرىلگەنلەر (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) پەقەت ئۆزلىرىگە ئىلىم كەلگەندىن كېيىنلا ئۆزئارا ھەسەت قىلىشىپ ئىختىلاپ قىلىشتى (يەنى ئىسلامنىڭ ھەقلىقىنى، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى روشەن پاكىتلار ئارقىلىق بىلىپ تۇرۇپ، كۆرەلمەسلىكتىن ئىنكار قىلىشتى)، كىمكى اللہ نىڭ ئايەتلىرىنى ئىنكار قىلىدىكەن (اللہ ئۇنى يېقىندا جازالايدۇ) اللہ تېز ھېساب ئالغۇچىدۇر*[19]*. (ئى مۇھەممەد!) ئەگەر ئۇلار سەن بىلەن (دىن بارىسىدا) مۇنازىرىلەشسە: «ماڭا ئەگەشكەنلەر بىلەن بىرلىكتە، مەن ئۆزەمنى اللہ غا تاپشۇردۇم (يەنى اللہ نىڭ ئەمرلىرىگە بويسۇنغۇچىمىز)» دېگىن. كىتاب بېرىلگەنلەرگە (يەنى يەھۇدىي ۋە ناسارالارغا) ۋە ئۇممىلەرگە (يەنى ئەرەب مۇشرىكلىرىغا): «مۇسۇلمان بولدۇڭلارمۇ؟» دېگىن. ئەگەر ئۇلار مۇسۇلمان بولسا، توغرا يول تاپقان بولىدۇ. ئەگەر ئۇلار يۈز ئۆرۈسە (ساڭا ھېچ زىيىنى يوق)، سېنىڭ پەقەت تەبلىغ قىلىش مەسئۇلىيىتىڭ بار، اللہ بەندىلىرىنى (يەنى ھەممە ئەھۋالىنى) كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر*[20].

## اللہ تائالانىڭ بار ۋە بىرلىكىگەبىرلىگەن گۇۋاھلىق توغرىسىدا

اللہ تائالا (بۇ ئايەتتە) ئۆزىدىن باشقا ئىبادەتكە لايىق ھېچبىر زاتنىڭ يوقلۇقىغا گۇۋاھلىق بەردى، ئۇ گۇۋاھ بىرىشكە يېتەرلىكتۇر. ئۇ گۇۋاھچىلارنىڭ، سۆزلىگۈچىلەرنىڭ ئەڭ راستچىلى ۋە ئەڭ ئادىلىدۇر.

﴿**ئۇنىڭدىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر**﴾ يەنى ئۇ ھەممە مەخلۇقاتلارنىڭ يالغۇز ئىلاھىدۇر، ھەممە ئۇنىڭ قۇلىدۇر، ئۇنىڭ مەخلۇقاتىدۇر. ئۇنىڭغا موھتاجتۇر، لېكىن اللہ ئۇلاردىن بىھاجەتتۇر.

اللہ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿(يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار سېنىڭ پەيغەمبەرلىكىڭگە گۇۋاھلىق بەرمىسە گۇناھى ئۆزىگە) لېكىن اللہ ساڭا نازىل قىلغان قۇرئان ئارقىلىق (پەيغەمبەرلىكىڭگە) گۇۋاھلىق بېرىدۇ﴾[1] ئاندىن اللہ پەرىشتىلەرنىڭ ۋە ئالىملارنىڭ گۇۋاھلىقلىرىنى ئۆزىنىڭ گۇۋاھلىقى بىلەن بىر يەردە كەلتۈرۈپ مۇنداق دېدى: ﴿**اللہ ئادالەتنى بەرپا قىلغان ھالدا گۇۋاھلىق بەردىكى، ئۇنىڭدىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر. پەرىشتىلەرمۇ،ئىلىم ئەھلىلىرىمۇ شۇنداق گۇۋاھلىق بەردى: ئۇنىڭدىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، ئۇ غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر**﴾ بۇ ئورۇندا ئالىملار ئۈچۈن كاتتا بىر ئالاھىدىلىك باردۇر.

## ئىسلام دىنىنىڭ ھەقىقىي توغرا دىن ئىكەنلىكى توغرىسىدا

﴿**ھەقىقەتەن اللہ تائالانىڭ نەزىرىدە مەقبۇل دىن ئىسلام (دىنى) دۇر**﴾ يەنى اللہ تائالا (بۇ ئايەتتە) بىر كىشىدىن ئىسلام دىنىدىن باشقا ھەرقانداق دىننى قوبۇل قىلسا بولمايدىغانلىقىدىن خەۋەر بەردى. ئەڭ ئاخىرقى پەيغەمبەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغىچە اللہ ھەر بىر زاماندا ئەۋەتكەن پەيغەمبەرلەر ئېلىپ كەلگەن دىنغا ئەگەشكەنلىك ئىسلامغا ئەگەشكەنلىكتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېلىشى بىلەنلا، ئۇ ئېلىپ كەلگەن دىندىن باشقا (پەيغەمبەرلەر ئېلىپ كەلگەن) دىنلارنىڭ ھەممىسى ئەمەلدىن قالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولۇپ كەلگەندىن كېيىن، كىم ئۇ ئېلىپ كەلگەن دىندىن باشقا دىنغا ئېتىقاد قىلسا (يەنى باشقا دىنغا ئېتىقاد قىلىپ تۇرۇپ ئۆلۈپ كەتكەن بولسا) ئۇ دىن (اللہ تائالانىڭ دەرگاھىدا) مەقبۇل ئەمەس، اللہ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿**كىمكى ئىسلام (دىنىدىن) غەيرىي دىننى تىلەيدىكەن، ھەرگىز ئۇ (يەنى ئۇنىڭ دىنى) قوبۇل قىلىنمايدۇ، ئۇ ئاخىرەتتە زىيان تارتقۇچىدۇر**﴾.

---

[1] سۈرە نىسا 166 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

اللہ تائالا ئۆزىنىڭ دەرگاھىدا قوبۇل قىلىنىدىغان دىنىنىڭ ئىسلام دىنىلا ئىكەنلىكىنى خەۋەر قىلىپ مۇنداق دېدى: ﴿**ھەقىقەتەن اللہ تائالانىڭ نەزىرىدە مەقبۇل دىن ئىسلام (دىنى) دۇر**﴾ ئاندىن اللہ تائالا: بۇرۇن كىتاب بېرىلگەن كىشىلەرگە پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتىش ۋە كىتابلارنى چۈشۈرۈش ئارقىلىق ئۇچۇق پاكىتلارنى بەرگەندىن كېيىنمۇ ئۇلارنىڭ ئىختىلاپ قىلىشىپ قالغانلىقىدىن خەۋەر بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**كىتاب بېرىلگەنلەر (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار)پەقەت ئۆزلىرىگە ئىلىم كەلگەندىن كېيىنلا ئۆزئارا ھەسەت قىلىشىپ ئىختىلاپ قىلىشتى**﴾ يەنى ئۇلار بىرىنىڭ يەنە بىرىگە ھەسەت قىلىشقانلىقى ۋە ئۆزئارا يامان كۆرۈشكەنلىكى ئۈچۈن ھەق ئۈستىدە ئىختىلاپ قىلىشىپ قالدى. ئۇلارنىڭ بەزىسى بەزىسىنى يامان كۆرگەنلىكى، بەزىسىنىڭ سۆزلىرى ۋە ئىشلىرى توغرا بولسىمۇ ئۇنىڭ بىلەن قارشىلىشىشقا ئېلىپ باردى.

ئاندىن اللہ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**كىمكى اللہ تائالانىڭ ئايەتلىرىنى ئىنكار قىلىدىكەن (اللہ ئۇنى يېقىندا جازالايدۇ) اللہ تېز ھېساب ئالغۇچىدۇر**﴾ يەنى اللہ تائالا ئۆزىنىڭ كىتابىدا چۈشۈرگەن نەرسىنى ئىنكار قىلغان كىشىنىڭ جازاسىنى بېرىپ، ئۇنىڭ تانغانلىقىدىن ھېساب ئالىدۇ ۋە كىتابىغا خىلاپلىق قىلغۇچىنى ئازابلايدۇ.

﴿**(ئى مۇھەممەد!)ئەگەر ئۇلار سەن بىلەن (دىن بارىسىدا) مۇنازىرەلەشسە**﴾ يەنى ئۇلار سەن بىلەن اللہ تائالانى بىردەپ بىلىش ئەقىدىسى توغرىسىدا جېدەللەشسە (سەن ئۇلارغا) ﴿**«ماڭا ئەگەشكەنلەر بىلەن بىرلىكتە، مەن ئۆزەمنى اللہ تائالاغا تاپشۇردۇم (يەنى اللہ نىڭ ئەمرلىرىگە بويسۇنغۇچىمىز)» دېگىن**﴾ يەنى مەن ئىبادىتىمنى ھېچقانداق شېرىكى، بالىسى ۋە ئايالى يوق يالغۇز اللہ غا خالىس قىلىمەن دېگىن.

﴿**ماڭا ئەگەشكەنلەر بىلەن بىرلىكتە**﴾ يەنى «مېنىڭ دىنىمدىكى كىشىلەرمۇ شۇنداق قىلىدۇ» دېگىن. اللہ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئېيتقىنكى، «بۇ مېنىڭ يولۇمدۇر، (كىشىلەرنى) اللہ غا دەۋەت قىلىمەن، مەن ۋە ماڭا ئەگەشكەنلەر روشەن دەلىلگە ئاساسلىنىمىز﴾[1].

## ئىسلام دىنىنىڭ ھەممە كىشىلەرنىڭ دىنى ئىكەنلىكى ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پۈتكۈل ئىنسانلارغا پەيغەمبەر قىلىنىپ ئەۋەتىلگەنلىكى توغرىسىدا

اللہ تائالا ئۆزىنىڭ بەندىسى ۋە پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلاردىن ئىبارەت كىتاب بېرىلگەن كىشىلەرنى ۋە مۇشرىكلاردىن ئىبارەت كىتاب بېرىلمىگەن كىشىلەرنى، ئۆزىنىڭ يولىغا، ئۆزىنىڭ دىنىغا ۋە ئۆزىنىڭ ئېلىپ كەلگەن شەرىئىتىگە كىرىشى ئۈچۈن چاقىرىشقا بۇيرۇپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**«ماڭا ئەگەشكەنلەر بىلەن بىرلىكتە، مەن ئۆزەمنى اللہ تائالاغا تاپشۇردۇم (يەنى اللہ تائالانىڭ ئەمرلىرىگە بويسۇنغۇچىمىز)» دېگىن. كىتاب بېرىلگەنلەرگە (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالارغا) ۋە ئۇممىلەرگە (يەنى ئەرەب مۇشرىكلىرىغا): «مۇسۇلمان بولدۇڭلارمۇ؟» دېگىن، ئەگەر ئۇلار مۇسۇلمان بولسا، توغرا يول تاپقان بولىدۇ. ئەگەر ئۇلار يۈز ئۆرۈسە (ساڭا ھېچ زىيىنى يوق)، سېنىڭ پەقەت تەبلىغ قىلىش مەسئۇلىيىتىڭ بار**﴾ يەنى اللہ ئۇلاردىن ھېساب ئالغۇچىدۇر. ئۇلارنىڭ (ئاخىرى) قايتىدىغان ۋە ئورۇنلىشىدىغان جايى اللہ تائالانىڭ دەرگاھىدۇر. ئۇ خالىغان كىشىنى توغرا يولغا باشلايدۇ ۋە خالىغان كىشىنى ئازدۇرىدۇ. (ئۇنداق قىلىشىدا) اللہ تائالانىڭ چوڭ ھېكمىتى ۋە كۈچلۈك پاكىتى باردۇر.

[1] سۈرە يۇسۇف 108 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

شۇڭا الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿الله بەندىلىرىنى (يەنى ھەممە ئەھۋالنى) كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر﴾ يەنى الله كىمنىڭ توغرا يولغا لايىق بولىدىغانلىقىنى ۋە كىمنىڭ ئازغۇنلۇققا لايىق بولىدىغانلىقىنى بىلىدۇ.

بۇ ئايەت ۋە بۇ ئايەتنىڭ ئوخشاشلىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ پۈتكۈل ئىنسانلارغا ئومۇمىيۈزلۈك پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنىڭ پاكىتىدۇر. ئۇنىڭ ئومۇمىيۈزلۈك پەيغەمبەر ئىكەنلىكىگە ئائىت نۇرغۇنلىغان ئايەت ۋە ھەدىسلەر بار.

تۆۋەندىكى ئايەتلەر شۇ ئايەتلەرنىڭ قاتارىدىندۇر: ﴿(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «ئى ئىنسانلار مەن ھەقىقەتەن سىلەرنىڭ ھەممىڭلارغا الله تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن ئەلچىمەن﴾[1] ﴿پۈتۈن جاھان ئەھلىنى (الله تائالانىڭ ئازابىدىن) ئاگاھلاندۇرغۇچى بولۇشى ئۈچۈن، بەندىسىگە (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا) ھەق بىلەن باتىلنى ئايرىغۇچى قۇرئاننى نازىل قىلغان الله تائالانىڭ بەرىكىتى بۈيۈكتۇر﴾[2].

ھەدىس ۋە تارىخ كىتابلىرىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام الله تائالانىڭ بۇيرۇقىغا بويسۇنۇپ ئەتراپتىكى پادىشاھلارغا مەيلى ئۇلار ئەرەب بولسۇن، ياكى باشقا مىللەت بولسۇن، مەيلى ئۇلار كىتاب بېرىلگەن (يەنى يەھۇدىي ياكى خرىستىئان بولسۇن)، ياكى كىتاب بېرىلمىگەن باشقا دىنغا ئېتىقاد قىلىدىغانلار بولسۇن، ئۇلارنى الله تائالانىڭ دىنىغا چاقىرىپ خەت ئەۋەتتى.

ئابدۇررازاق ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «مېنىڭ جېنىم ئۇنىڭ ئىلكىدە بولغان زات الله تائالانىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، يەھۇدىي بولسۇن، (ياكى) خرىستىئان بولسۇن بۇ ئۈممەتتىن بىرسى مەن توغرۇلۇق ئاڭلاپ تۇرۇپ، مەن ئېلىپ كەلگەن دىنغا ئىشەنمەي ئۆلۈپ كەتسە، ئۇ كىشى دوزاخقا كىرىدىغان كىشىلەردىن بولىدۇ».

يەنە بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «(باشقا) پەيغەمبەرلەر ئۆزىنىڭ مىللىتىگىلا (پەيغەمبەر بولۇپ) ئەۋەتىلەتتى. مەن پۈتكۈل ئىنسانلارغا ئومۇمىيۈزلۈك (پەيغەمبەر بولۇپ) ئەۋەتىلدىم».

يەنە بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «مەن ئاق تەنلىك ۋە قارا تەنلىك پۈتكۈل ئىنسانلارغا پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىلدىم».

* * * * * * *

إِنَّ ٱلَّذِينَ يَكۡفُرُونَ بِـَٔايَٰتِ ٱللَّهِ وَيَقۡتُلُونَ ٱلنَّبِيِّـۧنَ بِغَيۡرِ حَقّٖ وَيَقۡتُلُونَ ٱلَّذِينَ يَأۡمُرُونَ بِٱلۡقِسۡطِ مِنَ ٱلنَّاسِ فَبَشِّرۡهُم بِعَذَابٍ أَلِيمٍ ﴿٢١﴾ أُوْلَٰٓئِكَ ٱلَّذِينَ حَبِطَتۡ أَعۡمَٰلُهُمۡ فِي ٱلدُّنۡيَا وَٱلۡأٓخِرَةِ وَمَا لَهُم مِّن نَّٰصِرِينَ ﴿٢٢﴾

*الله تائالانىڭ ئايەتلىرىنى ئىنكار قىلىدىغانلار ،پەيغەمبەرلەرنى ناھەق ئۆلتۈرىدىغانلار،كىشىلەرنىڭ ئىچىدىكى ئادالەتكە بۇيرۇيدىغانلار (يەنى الله تائالاغا دەۋەت قىلغۇچىلار) نى ئۆلتۈرىدىغانلارغا چوقۇم*

[1] سۈرە ئەئراف 158 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە فۇرقان 1 ـ ئايەت.

*قاتتىق ئازاب بىلەن خۇش خەۋەر بەرگىن*[21]*. ئەنە شۇلارنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتتىكى ئەمەللىرى بىكار بولدى، ئۇلارغا ھېچ ياردەم قىلغۇچى يوقتۇر*[22].

## يەھۇدىيلارنىڭ كاپىر بولغانلىقى، پەيغەمبەرلەر ۋە ياخشى كىشىلەرنى ئۆلتۈرگەنلىگى ئۈچۈن ئەيىبلەنگەنلىكى توغرىسىدا

الله تائالا كىتاب بېرىلگەن كىشىلەرنىڭ، ئۇلارغا ئىلگىرى ـ كېيىن بولۇپ پەيغەمبەرلەر يەتكۈزگەن الله تائالانىڭ ئايەتلىرىنى ئىنكار قىلغانلىقىنى ۋە پەيغەمبەرلەرگە تەكەببۇرلۇق قىلىش، قارشىلىق قىلىش، ھەقنى قوبۇل قىلماسلىق ۋە ئۇنىڭغا ئەگىشىشتىن باش تارتىش ۋە ئىشەنمەسلىك ئارقىلىق چوڭ گۇناھلارنى ئۆتكۈزگەنلىكىنى ئەيىبلەيدۇ. كىتاب بېرىلگەن كىشىلەر، يەنە ئۆزلىرىگە الله تائالانىڭ دىنىنى يەتكۈزگەن پەيغەمبەرلەرنى (ئۇلارنىڭ كىتاب بېرىلگەن كىشىلەرنى ھەققە چاقىرغانلىقتىن باشقا) ھېچقانداق يامانلىقى بولمىسىمۇ ئۆلتۈرگەن ئىدى.

**﴿پەيغەمبەرلەرنى ناھەق ئۆلتۈرىدىغانلار، كىشىلەرنىڭ ئىچىدىكى ئادالەتكە بۇيرۇيدىغانلار (يەنى الله غا دەۋەت قىلغۇچىلار) نى ئۆلتۈرىدىغانلارغا چوقۇم قاتتىق ئازاب بىلەن خۇش خەۋەر بەرگىن﴾** يەنى پەيغەمبەرلەرنى ئۆلتۈرۈش چېكىگە يەتكەن تەكەببۇرلۇقتۇر.

تەكەببۇرلۇقنىڭ قانداق بولىدىغانلىقى توغرىسىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «تەكەببۇرلۇق دېگەن ھەقنى قوبۇل قىلماسلىق ۋە باشقىلارنى كەمستىشتۇر».

ئۇلار تەكەببۇرلۇق قىلىپ ھەقنى قوبۇل قىلمىدى. كىشىلەرگە تەكەببۇرلۇق قىلىپ ئۇلارنى ئۆلتۈردى ياكى كەمستتى. الله شۇڭا ئۇلارنىڭ دۇنيادا خار ۋە پەس ھالەتتە ياشايدىغانلىقىدىن، ئاخىرەتتە ئۇلارغا خارلىغۇچى ئازابنىڭ بولىدىغانلىقىدىن خەۋەر بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: **﴿ئۇلارغا چوقۇم قاتتىق ئازاب بىلەن خۇش خەۋەر بەرگىن. ئەنە شۇلارنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتتىكى ئەمەللىرى بىكار بولدى، ئۇلارغا ھېچ ياردەم قىلغۇچى يوقتۇر﴾**.

* * * * * * *

أَلَمْ تَرَ إِلَى ٱلَّذِينَ أُوتُوا۟ نَصِيبًا مِّنَ ٱلْكِتَـٰبِ يُدْعَوْنَ إِلَىٰ كِتَـٰبِ ٱللَّهِ لِيَحْكُمَ بَيْنَهُمْ
ثُمَّ يَتَوَلَّىٰ فَرِيقٌ مِّنْهُمْ وَهُم مُّعْرِضُونَ ﴿٢٣﴾ ذَٰلِكَ بِأَنَّهُمْ قَالُوا۟ لَن تَمَسَّنَا ٱلنَّارُ إِلَّآ أَيَّامًا مَّعْدُودَٰتٍ ۖ
وَغَرَّهُمْ فِى دِينِهِم مَّا كَانُوا۟ يَفْتَرُونَ ﴿٢٤﴾ فَكَيْفَ إِذَا جَمَعْنَـٰهُمْ لِيَوْمٍ لَّا رَيْبَ فِيهِ وَوُفِّيَتْ
كُلُّ نَفْسٍ مَّا كَسَبَتْ وَهُمْ لَا يُظْلَمُونَ ﴿٢٥﴾

*كىتابتىن نېسىۋە بېرىلگەنلەر (يەنى يەھۇدىيلارنىڭ ئۆلىمالىرى) نى كۆرمىدىڭمۇ؟ ئۇلار ئۆز ئارىسىدا (دەتالاش قىلىشقان ئىشلار توغرىسىدا) الله نىڭ كىتابى بويىچە ھۆكۈم چىقىرىشقا چاقىرىلسا، ئۇلارنىڭ بىر تۈركۈمى بۇنىڭدىن (يەنى الله نىڭ ھۆكمىنى قوبۇل قىلىشتىن) يۈز ئۆرۈيدۇ، ئۇلار ھەقتىن يۈز ئۆرۈگۈچىلەردۇر (يەنى ھەقتىن يۈز ئۆرۈش ئۇلارنىڭ تەبىئىتىگە سىڭىپ كەتكەن)*[23]*. بۇ ئۇلارنىڭ «دوزاخ ئوتى بىزنى ساناقلىق كۈنلەرلا (يەنى موزايغا چوقۇنغان 40 كۈنلۈك ۋاقىتلا) كۆيدۈرىدۇ»*

*دېگەنلىكلىرى ۋە دىنىي جەھەتتە ئويدۇرۇپ چىقارغان نەرسىلىرىنىڭ ئۆزلىرىنى ئالدىغانلىقى ئۈچۈندۇر﴿24﴾. كېلىشى شەكسىز بولغان كۈندە (يەنى قىيامەت كۈندە) ئۇلارنى توپلايمىز، ھەر بىر كىشىنىڭ قىلغان ئىشىنىڭ جازاسى ۋە مۇكاپاتى تولۇق بېرىلىدىغان، ئۇلارغا (ئازابىنى زىيادە قىلىۋېتىش ياكى ساۋابىنى كېمەيتىۋېتىش بىلەن) زۇلۇم قىلىنمايدىغان شۇ چاغدا (ئۇلارنىڭ ھالى) قانداق بولىدۇ؟﴿25﴾.*

## كىتاب بېرىلگەن يەھۇدىي، ناسارالارنىڭ ﷲ تائالانىڭ كىتابى بىلەن ھۆكۈم قىلمىغانلىقى ئۈچۈن ئەيىبلەنگەنلىكى توغرىسىدا

ﷲ تائالا بۇ ئايەتتە ئۆزلىرىنىڭ قولىدىكى تەۋرات ۋە ئىنجىلدىن ئىبارەت ئىككى كىتابنى چىڭ تۇتتۇق دەپ گۇمان قىلغان يەھۇدىيلار ۋە خرىستىئانلارنى قاتتىق سۆكتى، ئۇلار ئۇ ئىككى كىتابتىكى ﷲ تائالانىڭ: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىڭلار» دېگەن بۇيرۇقىغا بويسۇنۇشقا چاقىرىلسا ئۇلار ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرىدى. بۇ ئايەت ئۇلارنىڭ ھەققە قارشى چىققانلىقىنى ۋە ھەقتىن يۈز ئۆرگەنلىكىنى قاتتىق ئەيىبلەيدۇ.

ئاندىن ﷲ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**بۇ ئۇلارنىڭ «دوزاخ ئوتى بىزنى ساناقلىق كۈنلەرلا (يەنى موزايغا چوقۇنغان 40 كۈنلۈك ۋاقىتلا) كۆيدۈرىدۇ» دېگەنلىكلىرى**﴾ يەنى شەكسىز ئۇلارنى ھەققە قارشى چىقىشقا ئېلىپ بارغان نەرسىسى ئۇلارنىڭ: (قىيامەت كۈنى) دوزاختا دۇنيانىڭ ھەر مىڭ يىلى ئۈچۈن بىر كۈندىن جەمئىي يەتتە كۈن ئازابلىنىمىز، دەپ ﷲ تائالاغا چاپلىغان بوھتانلىرىدۇر. بۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىك مەنىلەر سۈرە بەقەرەنىڭ تەپسىرىدە بايان قىلىندى.

﴿**ۋە دىنىي جەھەتتە ئويدۇرۇپ چىقارغان نەرسىلىرىنىڭ ئۆزلىرىنى ئالدىغانلىقى ئۈچۈندۇر**﴾ يەنى ئۇلارنى شۇ خاتا دىنىدا چىڭ تۇرغۇزغان نەرسە، (ئۇلارنىڭ گۇمانىچە) ئۆتكۈزگەن گۇناھلىرىمىز ئۈچۈن دوزاخ بىزنى بىر نەچچە كۈنلا كۆيدۈرىدۇ، دەپ ئۆزلىرىنى گوللىغانلىقىدۇر. ئۇلار بۇنى ئۆزلىرى ئويدۇرۇپ چىقاردى.

ﷲ بۇ ھەقتە ھېچقانداق پاكىت كەلتۈرمەي، ئۇلارنى ئاگاھلاندۇرۇپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**كېلىشى شەكسىز بولغان كۈندە (يەنى قىيامەت كۈندە) ئۇلارنى توپلىساق (ئۇلارنىڭ ھالى) قانداق بولىدۇ؟**﴾ يەنى شەكسىز، ئۇلار ﷲ تائالاغا بوھتان توقۇدى، پەيغەمبەرلىرىگە ئىشەنمىدى، پەيغەمبەرلىرىنى ۋە ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ياخشىلىققا بۇيرۇغان ۋە يامانلىقتىن قايتۇرغان ئالىملارنى ئۆلتۈردى. ئەمدى ئۇلارنىڭ ھالى قانداق بولۇپ كېتەر؟! ﷲ ئۇلاردىن ئۇ نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىدىن سوئال سورىغۇچىدۇر. ئۇلاردىن ھېساب ئالغۇچىدۇر ۋە ئۇلارغا جازا بەرگۈچىدۇر.

﴿**كېلىشى شەكسىز بولغان كۈندە (يەنى قىيامەت كۈندە)ئۇلارنى توپلىساق (ئۇلارنىڭ ھالى) قانداق بولىدۇ؟**﴾ يەنى ئۇنىڭ يۈز بېرىشى شەك يوق كۈندە. ﴿**ھەر بىر كىشىنىڭ قىلغان ئىشىنىڭ جازاسى ۋە مۇكاپاتى تولۇق بېرىلىدۇ، ئۇلارغا (ئازابىنى زىيادە قىلىۋېتىش ياكى ساۋابىنى كېمەيتىۋېتىش بىلەن) زۇلۇم قىلىنمايدۇ**﴾.

* * * * * * *

قُلِ ٱللَّهُمَّ مَٰلِكَ ٱلۡمُلۡكِ تُؤۡتِي ٱلۡمُلۡكَ مَن تَشَآءُ وَتَنزِعُ ٱلۡمُلۡكَ مِمَّن تَشَآءُ وَتُعِزُّ مَن تَشَآءُ وَتُذِلُّ
مَن تَشَآءُۖ بِيَدِكَ ٱلۡخَيۡرُۖ إِنَّكَ عَلَىٰ كُلِّ شَيۡءٖ قَدِيرٞ ٢٦ تُولِجُ ٱلَّيۡلَ فِي ٱلنَّهَارِ وَتُولِجُ ٱلنَّهَارَ فِي ٱلَّيۡلِۖ
وَتُخۡرِجُ ٱلۡحَيَّ مِنَ ٱلۡمَيِّتِ وَتُخۡرِجُ ٱلۡمَيِّتَ مِنَ ٱلۡحَيِّۖ وَتَرۡزُقُ مَن تَشَآءُ بِغَيۡرِ حِسَابٖ ٢٧

*ئېيتقىنكى، «پادىشاھلىقنىڭ ئىگىسى بولغان ئى الله! خالىغان ئادەمگە پادىشاھلىقنى بېرىسەن، خالىغان ئادەمدىن پادىشاھلىقنى تارتىپ ئالىسەن؛ خالىغان ئادەمنى ئەزىز قىلىسەن، خالىغان ئادەمنى خار قىلىسەن؛ ھەممە ياخشىلىق (نىڭ خەزىنىسى يالغۇز) سېنىڭ قولۇڭدىدۇر. سەن ھەقىقەتەن ھەممىگە قادىرسەن﴿26﴾. كېچىنى كۈندۈزگە كىرگۈزىسەن، كۈندۈزنى كېچىگە كىرگۈزىسەن، (شۇنىڭ بىلەن كېچە ـ كۈندۈزنىڭ ئۇزۇن ـ قىسقا بولۇشى پەسىللەر بويىچە نۆۋەتلىشىپ تۇرىدۇ)؛ جانلىقنى (يەنى تىرىك بولغان ئىنساننى، ھايۋاننى) جانسىزدىن (يەنى جانسىز بولغان ئابمەنىدىن) چىقىرىسەن، جانسىزنى (يەنى جانسىز بولغان ئابمەنىنى) جانلىقتىن (يەنى جانلىق بولغان ئىنساندىن، ھايۋاندىن) چىقىرىسەن؛ ئۆزەڭ خالىغان كىشىگە ھېسابسىز رىزىق بېرىسەن»*﴿27﴾.

## الله تائالاغا شۈكرى قىلىش توغرىسىدا

الله تائالا (مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا) مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئېيتقىنكى﴾ يەنى ئى مۇھەممەد! سەن سېنىڭ پەرۋەردىگارىڭنى ئۇلۇغلىغان، ئۇنىڭغا شۈكرى قىلغان، بارلىق ئىشلىرىڭنى ئۇنىڭغا تاپشۇرغان ۋە ئۇنىڭغا تەۋەككۈل قىلغان ھالەتتە: ﴿**«پادىشاھلىقنىڭ ئىگىسى بولغان ئى الله! خالىغان ئادەمگە پادىشاھلىقنى بېرىسەن، خالىغان ئادەمدىن پادىشاھلىقنى تارتىپ ئالىسەن؛ خالىغان ئادەمنى ئەزىز قىلىسەن، خالىغان ئادەمنى خار قىلىسەن**﴾ دېگىن. يەنى سەن بەرگۈچىسەن، سەن توسقۇچىسەن، سېنىڭ خالىغىنىڭ بولىدىغان، خالىمىغىنىڭ بولمايدىغان زاتتۇرسەن. بۇ ئايەت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئۈممىتىنى الله تائالانىڭ بەرگەن نېمەتلىرىگە شۈكرى قىلىشقا بۇيرۇيدۇ ۋە شۇ نېمەتلەرنى ئەسلىتىدۇ. چۈنكى، الله تائالا پەيغەمبەرلىكنى بەنى ئىسرائىلدىن ساۋاتسىز، مەككىلىك، قۇرەيشلىك ئەرەب مىللىتىدىن بولغان، پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ ئاخىرقىسى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا يۆتكىدى، ئۇ بارلىق ئىنسان ۋە جىنلارنىڭ پەيغەمبىرى، الله تائالا ئۇنىڭغا ئۇنىڭدىن ئىلگىرى ئۆتكەن پەيغەمبەرلەرنىڭ بارلىق گۈزەل سۈپەتلىرىنى مۇجەسسەملەشتۈردى. الله تائالا ئۇنىڭغا الله تائالانى ۋە شەرىئىتىنى بىلىش، ئىلگىرى بولغان ۋە بۇنىڭدىن كېيىن بولىدىغان غەيبلەرنى بىلىش، ئاخىرەتنىڭ ھەقىقەتلىرىنى ئېچىپ بېرىش، دىنىنى زېمىننىڭ ھەممە يېرىگە يېيىش ۋە ئۇ ئېلىپ كەلگەن شەرىئەتنى باشقا دىن ۋە شەرىئەتلەردىن ئۈستۈن قىلىشتىن ئىبارەت، ئۇنىڭدىن ئىلگىرى ئۆتكەن پەيغەمبەرلەردىن ھېچبىر پەيغەمبەرگە بەرمىگەن خۇسۇسىيەتلەرنى بەردى. الله تائالانىڭ رەھمىتى ۋە سالىمى تاكى قىيامەت كۈنىگىچە، داۋاملىق پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا بولسۇن!

﴿**ئېيتقىنكى، «پادىشاھلىقنىڭ ئىگىسى بولغان ئى الله!**﴾ سەن ئۆزەڭنىڭ مەخلۇقاتلىرىڭ ئۈستىدە خالىغىنىڭنى قىلغۇچىدۇرسەن. (شۇڭا) الله تائالا ﴿ئۇلار: «بۇ قۇرئان نېمىشقا ئىككى شەھەر (يەنى

مەككە بىلەن تائىف ئادەملىرىدىن) بىر كاتتا ئادەمگە نازىل قىلىنمىدى؟ » دېيىشتى﴾[1] دەپ الله تائالانىڭ ئىشلىرىدا ئۆزى خالىغاننى قىلماقچى بولغان كىشىلەرگە رەددىيە بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿پەرۋەردىگارىڭنىڭ رەھمىتىنى ئۇلار تەقسىم قىلىپ بېرەمدۇ؟﴾[2] يەنى بىز، بىزنىڭ مەخلۇقاتلىرىمىزدا ھېچقانداق توسالغۇسىز خالىغىنىمىزنى قىلىمىز. شۇنداق قىلىشىمىزدا بىزنىڭ چوڭ ھېكمىتىمىز ۋە تولۇق پاكىتىمىز باردۇر. شۇنىڭدەك بىز پەيغەمبەرلىكنى خالىغان كىشىگە بېرىمىز.

الله بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿الله پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىسىنى قەيەرگە ئورنىتىشنى (يەنى كىمنىڭ ئۇنىڭ ئەھلى بولىدىغانلىقىنى) ئوبدان بىلىدۇ﴾[3] ﴿ئۇلارنىڭ بەزىسىنى بەزىسىدىن قانداق ئۈستۈن قىلغانلىقىمىزغا قارىغىن﴾[4].

**﴿كېچىنى كۈندۈزگە كىرگۈزىسەن، كۈندۈزنى كېچىگە كىرگۈزىسەن﴾** يەنى سەن بۇنىڭ ئۇزۇنلۇقىدىن ئېلىپ ئۇنىڭ قىسقىلىقىغا ئۇلاپ قويىسەن. ئاندىن ئۇ ئىككىسى تەپ ـ تەكشى بولىدۇ. ئاندىن ئۇنىڭدىن ئېلىپ بۇنىڭغا قوشۇپ قويىسەن. ئاندىن (بىرسى قىسقا يەنە بىرسى ئۇزۇن بولۇپ ئۇ ئىككىسىنىڭ ئارىلىقىدا) پەرق پەيدا بولىدۇ. ئاندىن يەنە تەپ ـ تەكشى بولىدۇ. بۇ ئەھۋال باھار، ياز، كۈز ۋە قىشتىن ئىبارەت تۆت پەسىلدە مۇشۇنداق داۋام قىلىدۇ.

**﴿جانلىقنى (يەنى تىرىك بولغان ئىنساننى، ھايۋاننى) جانسىزدىن (يەنى جانسىز بولغان ئابىمەنىدىن) چىقىرىسەن، جانسىزنى (يەنى جانسىز بولغان ئابىمەنىنى ) جانلىقتىن (يەنى جانلىق بولغان ئىنساندىن، ھايۋاندىن) چىقىرىسەن﴾** يەنى داننى زىرائەتتىن، زىرائەتنى داندىن، خورمىنى ئۇرۇغىدىن، ئۇرۇغنى خورمىدىن، ، توخۇنى تۇخۇمدىن، تۇخۇمنى توخۇدىن، مۆمىننى كاپىردىن، كاپىرنى مۆمىندىن چىقارغۇچىدۇرسەن.

**﴿ئۆزەڭ خالىغان كىشىگە ھېسابسىز رىزىق بېرىسەن﴾** يەنى سەن خالىغان كىشىگە ساناپ بولالمىغىدەك مال ـ مۈلۈك بېرىسەن، خالىغان كىشىدىن ئۇنى قىسىپ قويىسەن. بۇ سېنىڭ ھېكمىتىڭ، ئىرادەڭ ۋە ئادىللىقىڭ بىلەن بولغاندۇر.

* * * * * * *

لَّا يَتَّخِذِ ٱلۡمُؤۡمِنُونَ ٱلۡكَٰفِرِينَ أَوۡلِيَآءَ مِن دُونِ ٱلۡمُؤۡمِنِينَۖ وَمَن يَفۡعَلۡ ذَٰلِكَ فَلَيۡسَ مِنَ ٱللَّهِ فِي شَيۡءٍ إِلَّآ أَن تَتَّقُواْ مِنۡهُمۡ تُقَىٰةٗۗ وَيُحَذِّرُكُمُ ٱللَّهُ نَفۡسَهُۥۗ وَإِلَى ٱللَّهِ ٱلۡمَصِيرُ (٢٨)

*مۆمىنلەر مۆمىنلەرنى قويۇپ كاپىرلارنى دوست تۇتمىسۇن، كىمكى شۇنداق قىلىدىكەن ئۇ الله نىڭ دوستلۇقىغا ئېرىشەلمەيدۇ، ئۇلاردىن قورقۇپ دوستلۇق ئىزھار قىلىشىڭلاربۇنىڭدىن مۇستەسنا. الله سىلەرنى ئۆزىنىڭ ئازابىدىن قورقۇتىدۇ،ئاخىر قايتىدىغان جاي الله نىڭ دەرگاھىدۇر﴿28﴾.*

## كاپىرلارنى دوست تۇتۇشتىن توسقانلىق توغرىسىدا

[1] سۈرە زۇخرۇف 31 ـ ئايەت.
[2] سۈرە زۇخرۇف 32 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە ئەنئام 124 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] سۈرە ئىسرا 21 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

الله تائالا (بۇ ئايەتتە) ئۆزىنىڭ مۆمىن بەندىلىرىنى كاپىرلار بىلەن دوست بولۇشتىن ۋە مۆمىنلەرنى قويۇپ (كاپىرلارغا) يوشۇرۇن دوستلۇق يەتكۈزۈپ، ئۇلارنى دوست تۇتۇشتىن توستى. ئاندىن شۇنداق دوست تۇتقان (كىشىنى) قاتتىق ئاگاھلاندۇرۇپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**كىمكى شۇنداق قىلىدىكەن ئۇ الله نىڭ دوستلۇقىغا ئېرىشەلمەيدۇ**﴾ يەنى الله تائالا توسقان ئىشنى قىلغان كىشى شەكسىز الله تائالادىن ئادا ـ جۇدا بولۇپ كېتىدۇ.

الله تائالا مۆمىنلەرنىڭ كاپىرلارنى دوست تۇتماسلىقى توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئى مۆمىنلەر، مېنىڭ دۈشمىنىمنى ۋە سىلەرنىڭ دۈشمىنىڭلارنى دوست تۇتماڭلار، ئۇلار سىلەرگە كەلگەن ھەقىقەتنى (يەنى ئىسلامنى، قۇرئاننى) ئىنكار قىلغان تۇرسا، ئۇلارغا دوستلۇق يەتكۈزىسىلەر، ئۇلار پەرۋەردىگارىڭلار الله غا ئىمان ئېيتقىنىڭلار ئۈچۈن پەيغەمبەرنى ۋە سىلەرنى يۇرتۇڭلاردىن ھەيدەپ چىقاردى، ئەگەر سىلەر مېنىڭ يولۇمدا جىھاد قىلىپ ۋە رازىلىقىمنى تىلەپ چىققان بولساڭلار (ئۇ چاغدا مېنىڭ دۈشمىنىمنى ۋە سىلەرنىڭ دۈشمىنىڭلارنى دوست تۇتماڭلار)، سىلەر ئۇلارغا يوشۇرۇن دوستلۇق يەتكۈزىسىلەر، مەن سىلەر يوشۇرغان ۋە ئاشكارىلىغان نەرسىلەرنى بىلىپ تۇرىمەن، كىمكى شۇنداق قىلىدىكەن (يەنى ئۇلارنى دوست تۇتۇپ، ئۇلارغا پەيغەمبەرنىڭ خەۋەرلىرىنى يەتكۈزىدىكەن)، ئۇ ھەقىقەتەن توغرا يولدىن ئازغان بولىدۇ﴾[1] ﴿ئى مۆمىنلەر!مۆمىنلەرنى (دوست تۇتۇشنى) قويۇپ، كاپىرلارنى دوست تۇتماڭلار، سىلەرنىڭ زىيىنىڭلارغا (يەنى مۇناپىق ئىكەنلىكىڭلارغا) الله نىڭ روشەن پاكىتى بولۇشىنى خالامسىلەر؟﴾[2] ﴿ئى مۆمىنلەر! يەھۇدىي ۋە ناسارالارنى دوست تۇتماڭلار. ئۇلار بىر ـ بىرىنى دوست تۇتىدۇ. سىلەردىن كىمكى ئۇلارنى دوست تۇتىدىكەن، ئۇمۇ ئەنە شۇلاردىن سانىلىدۇ﴾[3].

الله تائالا مۇھاجىر، ئەنسارى ۋە باشقا ئەرابى مۆمىنلىرىنىڭ ئۆزئارا دوستلۇقىنى بايان قىلىپ بولغاندىن كېيىن مۇنداق دەيدۇ: ﴿كاپىرلار (ياردەمدە ۋە مىراستا) بىر ـ بىرىگە ئىگىدۇر، ئەگەر بۇ ھۆكۈمگە ئەمەل قىلمىساڭلار، يەر يۈزىدە پىتنە ۋە چوڭ قالايمىقانچىلىق تۇغۇلىدۇ﴾[4].

﴿**ئۇلاردىن قورقۇپ دوستلۇق ئىزھار قىلىشىڭلار بۇنىڭدىن مۇستەسنا**﴾ يەنى مۆمىنلەر بەزى دۆلەتلەردە ياكى بەزى ۋاقىتلاردا كاپىرلارنىڭ زىيانكەشلىك قىلىشىدىن قورقسا چىن قەلبىدىن ئەمەس بەلكى، تاشقى كۆرۈنۈشتە (ئۇلارنى ياخشى كۆرگەندەك قىياپەتتە تۇرۇپ) ئۇلارنىڭ يامانلىقىدىن ساقلانسا بولىدۇ.

ئىمام بۇخارى، ئەبۇدەردانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بىز كاپىرلارنىڭ يۈزىگە قاراپ پەقەت ھىجىيىپلا قويىمىز. (لېكىن) دىللىرىمىز ئۇلارغا لەنەت ئوقۇيدۇ».

ئىمام بۇخارى ھەسەننىڭ: (مۆمىنلەر كاپىرلاردىن ساقلىنىش ئۈچۈن زۆرۈر تېپىلغاندا) بۇ چارىنى قىيامەت كۈنىگىچىلىك قوللانسا بولىدۇ، دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلدى.

﴿**الله سىلەرنى ئۆزىنىڭ ئازابىدىن قورقۇتىدۇ**﴾ يەنى الله سىلەرنى الله تائالانىڭ دۈشمەنلىرىنى (يەنى كاپىرلارنى) دوست تۇتقان ۋە الله تائالانىڭ دوستلىرىغا دۈشمەن بولغان كىشىگە بولىدىغان ئازابىدىن قورقۇتىدۇ.

---

[1] سۈرە مۇمتەھىنە 1 ـ ئايەت.
[2] سۈرە نىسا 144 ـ ئايەت.
[3] سۈرە مائىدە 51 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] سۈرە ئەنفال 73 ـ ئايەت.

﴿**ئاخىر قايتىدىغان جاي الله نىڭ دەرگاھىدۇر**﴾ يەنى (ئاخىرى) قايتىدىغان جاي الله تائالانىڭ دەرگاھىدۇر، ئۇ ھەر بىركىشىگە قىلغان ئىشىغا قارىتا جازا (ياكى) مۇكاپات بەرگۈچىدۇر.
* * * * * * *

قُلْ إِن تُخْفُوا مَا فِي صُدُورِكُمْ أَوْ تُبْدُوهُ يَعْلَمْهُ اللَّهُ ۗ وَيَعْلَمُ مَا فِي السَّمَاوَاتِ وَمَا فِي الْأَرْضِ ۗ وَاللَّهُ عَلَىٰ كُلِّ شَيْءٍ قَدِيرٌ ﴿٢٩﴾ يَوْمَ تَجِدُ كُلُّ نَفْسٍ مَّا عَمِلَتْ مِنْ خَيْرٍ مُّحْضَرًا وَمَا عَمِلَتْ مِن سُوءٍ تَوَدُّ لَوْ أَنَّ بَيْنَهَا وَبَيْنَهُ أَمَدًا بَعِيدًا ۗ وَيُحَذِّرُكُمُ اللَّهُ نَفْسَهُ ۗ وَاللَّهُ رَءُوفٌ بِالْعِبَادِ ﴿٣٠﴾

***ئېيتقىنكى (دىلىڭلاردىكىنى مەيلى يوشۇرۇڭلار، مەيلى ئاشكارىلاڭلار، الله ئۇنى بىلىپ تۇرىدۇ، الله ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى نەرسىلەرنىمۇ بىلىپ تۇرىدۇ. الله ھەر نەرسىگە قادىردۇر[29]. ئۇ كۈنده (يەنى قىيامەت كۈنىدە) ھەر ئادەمنىڭ قىلغان ياخشى ئىشلىرى يامان ئىشلىرى ئۆزىنىڭ ئالدىدا ئايان بولىدۇ، (ئۇلار يامان ئىشلىرىنى كۆرمەسلىكنى)، ئۆزى بىلەن يامان ئىشلىرىنىڭ ئارىسىدا (مەشرىق بىلەن مەغرىبنىڭ ئارىسىدەك) ئۇزۇن مۇساپە بولۇشىنى ئارزۇ قىلىدۇ. الله سىلەرنى ئۆزىنىڭ ئازابىدىن قورقۇتىدۇ، الله بەندىلىرىگە مېھرىباندۇر[30].***

## الله تائالانىڭ دىللاردىكى نەرسىلەرنى بىلىدىغانلىقى، قىيامەت كۈنىدە بەندىنىڭ قىلغان ھەممە ئىشلىرىنى كەلتۈرىدىغانلىقى توغرىسىدا

الله تائالا بۇ ئايەتلەردە، بەندىسىگە ئۆزىنىڭ مەخپىي ۋە ئاشكارا نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى بىلىدىغانلىقىنى، بەندىلىرىنىڭ ئىشلىرىدىن ھېچ نەرسىنىڭ ئۆزىگە مەخپىي بولمايدىغانلىقىنى، ئۇنىڭ بىلىمىنىڭ ھەر قاچان، ھەر زامان، ھەر كۈنى ۋە ھەر ۋاقىت ئۇلارنى ئۆز ئىچىگە ئېلىپ تۇرىدىغانلىقىنى، مەيلى ئاسمان زېمىن، دېڭىز ۋە تاغلار بولسىمۇ ئۇنىڭدىكى زەررە چاغلىق ۋە ئۇنىڭدىنمۇ كىچىك نەرسىلەرنىڭ يوشۇرۇن بولمايدىغانلىقىنى، ئۇ ئاسمان ۋە زېمىندىكى نەرسىنىڭ ھەممىسىنى بىلىدىغانلىقىنى بايان قىلدى.

﴿**الله ھەر نەرسىگە قادىردۇر**﴾ يەنى ئۇنىڭ قۇدرىتى ئۇ نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىگە يەتكۈچىدۇر. بۇ الله تائالانىڭ بەندىلەرگە ئۆزىنىڭ توسقان ۋە يامان كۆرىدىغان ئىشلارنى قىلىپ سالماسلىقى ئۈچۈن بەرگەن بىر ئاگاھلاندۇرۇشىدۇر. شەكسىز الله تائالا ئۇلارنىڭ ھەممە ئىشلىرىنى بىلگۈچىدۇر. ئۇ ئۇلارنىڭ گۇناھلىرىغا قارىتا جازا بېرىشكىمۇ يېتەرلىكتۇر. ئۇ ئۇلارنىڭ ئىچىدىن بىركىشىنى (ئازابلىماي) قالدۇرغان بولسا، ئۇنى ۋاقىتلىق قويۇپ بېرىپ، ئاندىن كېيىن ئۇنى ناھايىتى قاتتىق تۇتىدۇ.

﴿**ئۇ كۈنده (يەنى قىيامەت كۈنىدە) ھەر ئادەمنىڭ قىلغان ياخشى ئىشلىرى يامان ئىشلىرى ئۆزىنىڭ ئالدىدا ئايان بولىدۇ**﴾ يەنى قىيامەت كۈنى بەندىنىڭ ئالدىغا ئۇنىڭ قىلغان ياخشى ۋە يامان ئىشلىرىنىڭ ھەممىسى كەلتۈرۈلىدۇ.

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿بۇ كۈنده ئىنسانغا (چوڭ بولسۇن،كىچىك بولسۇن، ياخشىلىق بولسۇن، يامانلىق بولسۇن) ئىلگىرى ـ ئاخىرى قىلغان ئەمەللىرى ئۇقتۇرۇلىدۇ﴾[1].

[1] سۈرە قىيامەت 13 ـ ئايەت.

ئاندىن ئىنسان ئۆزىنىڭ ئىشلىرىنىڭ ئىچىدىن ياخشى ئىشنى كۆرسە خۇشال بولىدۇ، ئۇ (ئىشلىرىنىڭ ئىچىدىن) يامان ئىشنى كۆرسە، ئۇ خاپا بولۇپ ھەسرەت چېكىدۇ، ئۇ خۇددى الله تائالانىڭ ئايىتىدە: ﴿كاپىر ئادەم (ھەمراھى بىلەن قىيامەت كۈنى) دەرگاھىمىزغا كەلگەن چاغدا (ھەمراھىغا): «كاشكى سەن بىلەن مېنىڭ ئارامدا شەرق بىلەن غەربنىڭ ئارىسىدەك ئارىلىق بولسا ئىكەن. (سەن) نېمىدېگەن يامان ھەمراھ! (چۈنكى، سەن مېنىڭ بەختسىزلىكىمگە سەۋەبچى بولدۇڭ)» دەيدۇ﴾[1] دېگىنىدەك ئۇمۇ دۇنيادا ئۇنىڭ يېقىنى بولۇپ ئۇنى يامانلىققا بۇيرۇغان شەيتاندىن ئادا ـ جۇدا بولۇپ كېتىشنى ۋە ئۇزى بىلەن قىلغان يامان ئىشىنىڭ ئارىلىقىدا ناھايىتى ئۇزۇن مۇساپە بولۇشىنى ئارزۇ قىلىدۇ.

الله تائالا ئاگاھلاندۇرۇپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿سىلەرنى ئۆزىنىڭ ئازابىدىن قورقۇتىدۇ﴾ ئاندىن الله تائالا بەندىلىرىنى ئۆزىنىڭ رەھمىتىدىن ئۈمىدسىزلىنىپ كەتمىسۇن دەپ ئۇلارنى ئۈمىدۋار قىلىپ مۇنداق دېدى: ﴿الله بەندىلىرىگە مېھرىباندۇر﴾.

ھەسەنبەسرى مۇنداق دەيدۇ : الله تائالانىڭ بەندىلىرىگە بولغان مېھرىبانلىقى ئۇلارنى ئۆزىنىڭ ئازابىدىن قورقۇتۇشتۇر. باشقىلار مۇنداق دېدى: يەنى الله تائالا ئۆزىنىڭ مەخلۇقاتلىرىغا رەھمەت قىلغۇچىدۇر، ئۇلارنىڭ ئۆزىنىڭ توغرا يولى ۋە توغرا دىنىدا ئازماي مېڭىشىنى ۋە ئۆزىنىڭ ھۆرمەتلىك پەيغەمبىرىگە ئەگىشىشنى ياخشى كۆرگۈچىدۇر.

* * * * * * *

قُلۡ إِن كُنتُمۡ تُحِبُّونَ ٱللَّهَ فَٱتَّبِعُونِي يُحۡبِبۡكُمُ ٱللَّهُ وَيَغۡفِرۡ لَكُمۡ ذُنُوبَكُمۡۚ وَٱللَّهُ غَفُورٞ رَّحِيمٞ ﴿٣١﴾ قُلۡ أَطِيعُواْ ٱللَّهَ وَٱلرَّسُولَۖ فَإِن تَوَلَّوۡاْ فَإِنَّ ٱللَّهَ لَا يُحِبُّ ٱلۡكَٰفِرِينَ ﴿٣٢﴾

***(ئى مۇھەممەد!ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، «ئەگەر سىلەر الله نى دوست تۇتساڭلار، ماڭا ئەگىشىڭلاركى، الله سىلەرنى دوست تۇتىدۇ (ئۆتكەنكى ) گۇناھىڭلارنى مەغپىرەت قىلىدۇ. الله ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر»[31]. ئېيتقىنكى «الله غا ۋە پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلىڭلار» ئەگەر ئۇلار (ئىتائەت قىلىشتىن) يۈز ئۆرۈسە، الله كاپىرلارنى (يەنى الله نىڭ ئايەتلىرىنى ئىنكار قىلغان ۋە پەيغەمبەرلىرىگە ئاسىيلىق قىلغانلارنى) دوست تۇتمايدۇ[32].***

## الله تائالانى ياخشى كۆرۈشنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىشتە ئىپادىلىنىدىغانلىقى توغرىسىدا

بۇ ئايەت، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن ئىسلام يولى بىلەن ماڭماي، ئۆزىنىڭ الله تائالانى ياخشى كۆرىدىغانلىقىنى دەۋا قىلغان ھەر قانداق كىشىنىڭ (گەپ ـ سۆز ۋە ئىش ـ ھەرىكەتلىرىدە) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن شەرىئەت ۋە دىنغا ئەگەشمىگىچە، ئۇنىڭ قىلغان دەۋاسىدا يالغانچى ئىكەنلىكىگە ھۆكۈم قىلىدۇ.

بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «كىمكى بىزنىڭ ئىشىمىزدا (يەنى بىزنىڭ دىنىمىزدا) يوق بىر ئىشنى قىلسا، ئۇ ئىش قوبۇل قىلىنمايدۇ».

---

[1] سۈرە زۇخرۇف 38 ـ ئايەت.

**﴿(ئى مۆمىنلەر!ئۇلارغا) ئېيتقىنكى «ئەگەر سىلەر اللە نى دوست تۇتساڭلار، ماڭا ئەگىشىڭلاركى، اللە سىلەرنى دوست تۇتىدۇ﴾** يەنى سىلەر تەلەپ قىلغان، سىلەرنىڭ اللە تائالانى ياخشى كۆرۈشىڭلاردىن ئارتۇق بىر نەرسە سىلەرگە نېسىپ بولىدۇ، ئۇ بولسىمۇ اللە تائالانىڭ سىلەرنى ياخشى كۆرۈشىدۇر. اللە تائالانىڭ سىلەرنى ياخشى كۆرۈشى، سىلەرنىڭ ئۇنى ياخشى كۆرۈشىڭلاردىن ياخشىدۇر.

ھەسەنبەسرى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا سەلەپ ئالىملىرى مۇنداق دەيدۇ: بىر تۈركۈم كىشىلەر ئۆزلىرىنىڭ اللە تائالانى شەكسىز ياخشى كۆرىدىغانلىقىنى ئويلىغان (پەرەز) قىلغان ئىدى. ئاندىن اللە تائالا ئۇلارنى بۇ ئايەت بىلەن سىناپ مۇنداق دېدى: **﴿(ئى مۆمىنلەر! ئۇلارغا) ئېيتقىنكى «ئەگەر سىلەر اللە نى دوست تۇتساڭلار، ماڭا ئەگىشىڭلاركى، اللە سىلەرنى دوست تۇتىدۇ﴾.**

**﴿(ئۆتكەنكى )گۇناھىڭلارنى مەغپىرەت قىلىدۇ. اللە ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر﴾** يەنى سىلەرنىڭ پەيغەمبەرگە ئەگىشىشىڭلار ئارقىلىق ئۇنىڭ بەرىكىتىدىن سىلەرنىڭ گۇناھلىرىڭلار كەچۈرۈم بولىدۇ. ئاندىن اللە ھەممە كىشىلەرنى بۇيرۇپ مۇنداق دەيدۇ: **﴿ئېيتقىنكى «اللە غا ۋە پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلىڭلار» ئەگەر ئۇلار (ئىتائەت قىلىشتىن) يۈز ئۆرۈسە﴾** يەنى ئۇلار ئۇنىڭ بۇيرۇقىغا خىلاپلىق قىلسا، **﴿(اللە كاپىرلارنى ( يەنى اللە نىڭ ئايەتلىرىنى ئىنكار قىلغان ۋە پەيغەمبەرلىرىگە ئاسىيلىق قىلغانلارنى) دوست تۇتمايدۇ﴾** يەنى بۇ ئايەت توغرا يولغا خىلاپلىق قىلىشنىڭ كۇپۇرلۇق بولىدىغانلىقىغا پاكىتتۇر. بۇ سۈپەت (يەنى اللە تائالانىڭ توغرا يولغا خىلاپلىق قىلغۇچىنىڭ سۈپىتى) بىلەن سۈپەتلىنىپ قالغان كىشى، گەرچە كۆڭلىدە اللە تائالانى ياخشى كۆرىدىغانلىقىنى ۋە ئۇنىڭغا يېقىنچىلىق قىلىدىغانلىقىنى پەرەز قىلىپ ئويلاپ ئۇنى دەۋا قىلسىمۇ، اللە تائالاغا بويسۇنۇپ ۋە ئۇنىڭ شەرىئىتىگە ئەگىشىشتىن باشقىسىنى قىلمايدىغان ساۋاتسىز پەيغەمبەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋرىدە ياشاپ قالغان ھەر قانچە كاتتا پەيغەمبەر بولسىمۇ، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئەگەشمىگىچە اللە تائالا ئۇنى ياخشى كۆرمەيدۇ. پەيغەمبەرلەرنىڭ بىر - بىرىگە ئەگىشىدىغانلىقىغا مۇناسىۋەتلىك مەزمۇنلاردا (اللە تائالا خالىسا) اللە تائالانىڭ: ﴿ئۆز ۋاقتىدا اللە پەيغەمبەرلەردىن چىن ئەھدە ئېلىپ: «سىلەرگە مەن كىتابنى ۋە ھېكمەتنى ئاتا قىلدىم، كېيىن سىلەرگە، سىلەردىكى نەرسىلەرنى (يەنى كىتاب بىلەن ھېكمەتنى) ئېتىراپ قىلغۇچى بىر پەيغەمبەر (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام) كەلسە ئۇنىڭغا، ئەلۋەتتە، ئىمان ئېيتىشىڭلار كېرەك ۋە ئۇنىڭغا ئەلۋەتتە ياردەم بېرىشىڭلار كېرەك»...﴾[1] دېگەن ئايىتىگە كەلگەندە تەپسىلىي توختىلىمىز.

* * * * * * *

﴿إِنَّ ٱللَّهَ ٱصۡطَفَىٰٓ ءَادَمَ وَنُوحٗا وَءَالَ إِبۡرَٰهِيمَ وَءَالَ عِمۡرَٰنَ عَلَى ٱلۡعَٰلَمِينَ ۝٣٣ ذُرِّيَّةَۢ بَعۡضُهَا مِنۢ بَعۡضٖۗ وَٱللَّهُ سَمِيعٌ عَلِيمٌ ۝٣٤﴾

*اللە ھەقىقەتەن ئادەمنى، نۇھنى، ئىبراھىم ئەۋلادىنى، ئىمران ئەۋلادىنى (پەيغەمبەرلىككە) تاللاپ، (ئۇلارنى ئۆزلىرىنىڭ زامانىدىكى) جاھان ئەھلىدىن ئارتۇق قىلدى﴿33﴾. ئۇ ئەۋلادلار بىر - بىرى بىلەن قانداشتۇر، اللە (بەندىلەرنىڭ سۆزلىرىنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (بەندىلەرنىڭ نىيەتلىرىنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر﴿34﴾.*

[1] سۈرە ئال ئىمران 81 - ئايەت.

## زېمىندىكى ئىنسانلاردىن تاللانغان كىشلەر توغرىسىدا

الله تائالا بۇ ئايەتتە، ئۆزىنىڭ زېمىن يۈزىدىكى ئىنسانلارغا بۇ كىشىلەرنى تاللىغانلىقىدىن خەۋەر بېرىدۇ، (الله تائالا) ئادەم ئەلەيھىسسالامنى تاللاپ ئۇنى ئۆز قولى بىلەن ياراتتى، ئۇنىڭغا ئۆزىنىڭ روھىدىن پۈۋلىدى، پەرىشتىلەرنى سەجدە قىلدۇردى ۋە ھەممە نەرسىلەرنىڭ ئىسىملىرىنى بىلدۈردى. ئۇنى جەننەتتىگە كىرگۈزدى. ئاندىن ئۇنى مەلۇم بىر ھېكمەت بىلەن (جەننەتتىن) يەرگە چۈشۈردى.

الله نۇھ ئەلەيھىسسالامنى تاللىدى، كىشىلەر الله تائالانىڭ دىنىدا ھېچقانداق ئاساسى يوق بىر نەرسىنى شېرىك كەلتۈرۈپ، بۇتلارغا ئىبادەت قىلغاندا يەر يۈزىدىكى كىشىلەرگە (الله) ئۇنى بىرىنچى پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتى. نۇھ ئەلەيھىسسالام ئۈممىتىنى الله تائالانىڭ دىنىغا كېچە ـ كۈندۈز ۋە مەخپىي ـ ئاشكارا ھالدا ئۇزۇن زامانلار چاقىرغان بولسىمۇ ئۇنىڭ چاقىرىقى ئۇلارنى تېخىمۇ قاچۇرۇۋېتىپ ئۇنىڭغا ئۇلارنىڭ ئىچىدىن ئازغىنا كىشىلەرلا ئەگەشتى، شۇڭا ئۇ ئۇلارغا بەتدۇئا قىلدى (الله ئۇلاردىن) ئۇنىڭغا ئىنتىقام ئېلىپ بېرىش ئۈچۈن ئۇلارنىڭ بىرىنىمۇ قويماي (توپان بالاسى بېرىپ) سۇغا غەرق قىلىۋەتتى. (توپان بالاسىدىن) نۇھ ئەلەيھىسسالام بىلەن ئۇنىڭ دىنىغا ئەگەشكەن كىشىلەرلا قۇتۇلۇپ قالدى.

الله تائالا ئىبراھىمنىڭ ئائىلە تاۋابىئاتلىرىنى تاللىدى، ئۇنىڭ ئائىلە تاۋابىئاتلىرىنىڭ ئىچىدە ئىنسانلارنىڭ سەردارى ۋە پەيغەمبەرلەرنىڭ ئاخىرقىسى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالاممۇ باردۇر.

الله تائالا ئىمراننىڭ ئائىلە تاۋابىئاتلىرىنى تاللىدى ئىمران ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئانىسى ھەزرىتى مەريەمنىڭ دادىسىدۇر، ئىسا ئەلەيھىسسالام ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ باللىرىنىڭ قاتارىدىندۇر. بۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىك مەزمۇنلار (الله خالىسا) ئالدىمىزدا يەنە كېلىدۇ.

* * * * * * *

إِذْ قَالَتِ ٱمْرَأَتُ عِمْرَٰنَ رَبِّ إِنِّى نَذَرْتُ لَكَ مَا فِى بَطْنِى مُحَرَّرًا فَتَقَبَّلْ مِنِّىٓ ۖ إِنَّكَ أَنتَ ٱلسَّمِيعُ ٱلْعَلِيمُ ﴿٣٥﴾ فَلَمَّا وَضَعَتْهَا قَالَتْ رَبِّ إِنِّى وَضَعْتُهَآ أُنثَىٰ وَٱللَّهُ أَعْلَمُ بِمَا وَضَعَتْ وَلَيْسَ ٱلذَّكَرُ كَٱلْأُنثَىٰ ۖ وَإِنِّى سَمَّيْتُهَا مَرْيَمَ وَإِنِّىٓ أُعِيذُهَا بِكَ وَذُرِّيَّتَهَا مِنَ ٱلشَّيْطَٰنِ ٱلرَّجِيمِ ﴿٣٦﴾

*ئۆز ۋاقتىدا ئىمراننىڭ ئايالى ئېيتتى: «پەرۋەردىگارىم! مەن قورسىقىمدىكى پەرزەنتىمنى (دۇنيا ئىشلىرىدىن) ئازاد قىلىنغان ھالدا چوقۇم سېنىڭ خىزمىتىڭگە ئاتىدىم، (بۇ نەزرەمنى) قوبۇل قىلغىن، سەن ھەقىقەتەن (دۇئايىمنى)ئاڭلاپ تۇرغۇچىسەن، (نىيىتىمنى) بىلىپ تۇرغۇچىسەن»[35]. ئۇ قىز تۇغقان ۋاقتىدا: «ئى پەرۋەردىگارىم! قىز تۇغدۇم» دېدى، ئۇنىڭ نېمە تۇغقانلىقىنى الله ئوبدان بىلىدۇ. (ئۇ تەلەپ قىلغان) ئوغۇل (ئاتا قىلىنغان) قىزغا ئوخشاش ئەمەس (بەلكى، بۇ قىز ئارتۇقتۇر). (ئىمراننىڭ ئايالى ئېيتتىكى) مەن ئۇنى مەريەم ئاتىدىم، مەن ھەقىقەتەن ئۇنىڭ ئۈچۈن،ئۇنىڭ ئەۋلادلىرى ئۈچۈن ساڭا سېغىنىپ، قوغلاندى شەيتاندىن پاناھ تىلەيمەن»[36].*

## ھەزرىتى مەريەمنىڭ تۇغۇلىشى توغرىسىدا

فاقۇزنىڭ قىزى ھۇننەھ ئىمراننىڭ ئايالىدۇر، ئۇ ھەزرىتى مەريەمنىڭ ئانىسىدۇر. مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق مۇنداق دەيدۇ: «ھەزرىتى مەريەمنىڭ ئانىسى تۇغماس ئايال ئىدى، ئۇ بىر كۈنى بىر قۇشنىڭ

بالىسىغا يەم بېرىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ بالىغا ئىشتىياق باغلاپ قالدى، شۇنىڭ بىلەن ئۇ الله تائالادىن بىر بالا تىلەپ دۇئا قىلدى، الله ئۇنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلدى، ئاندىن ئېرىنىڭ ئۇنىڭغا يېقىنچىلىق قىلىشى بىلەن ئۇ ھامىلدار بولدى، ئۇ قورسىقىدىكى بالىنى ئىبادەت ۋە بەيتۇلمۇقەددەسنىڭ خىزمىتىنى قىلىشقا ئاتاپ مۇنداق دېدى: ﴿**«پەرۋەردىگارىم! مەن قورسىقىمدىكى پەرزەنتىمنى (دۇنيا ئىشلىرىدىن) ئازاد قىلىنغان ھالدا چوقۇم سېنىڭ خىزمىتىڭگە ئاتىدىم، (بۇ نەزرەمنى) قوبۇل قىلغىن، سەن ھەقىقەتەن (دۇئايىمنى)ئاڭلاپ تۇرغۇچىسەن، (نىيىتىمنى) بىلىپ تۇرغۇچىسەن»**﴾ يەنى الله تائالا مېنىڭ دۇئايىمنى ئاڭلىغۇچىدۇر، مېنىڭ نىيىتىمنى بىلگۈچىدۇر.

ئۇ ئۆزىنىڭ قورسىقىدىكى بالىنىڭ ئوغۇل ياكى قىز ئىكەنلىكىنى بىلمەيتتى: ﴿**ئۇ قىز تۇغقان ۋاقتىدا: «ئى پەرۋەردىگارىم! قىز تۇغدۇم» دېدى، ئۇنىڭ نېمە تۇغقانلىقىنى الله ئوبدان بىلىدۇ**﴾ ئىبادەت قىلىش ۋە بەيتۇلمۇقەددەسنىڭ خىزمىتىنى قىلىشقا كۈچلۈك بولۇشتە ﴿**(ئۇ تەلەپ قىلغان) ئوغۇل (ئاتا قىلىنغان) قىزغا ئوخشاش ئەمەس (بەلكى، بۇ قىز ئارتۇقتۇر)**﴾.

﴿**(ئىمراننىڭ ئايالى ئېيتتىكى) مەن ئۇنى مەريەم ئاتىدىم**﴾ يەنى بۇ ئايەتتە (بالىنىڭ) ئىسمىنى بالا تۇغۇلغان كۈنى قويسىمۇ دۇرۇس بولىدىغانلىقىغا پاكىت باردۇر، چۈنكى، بالا تۇغۇلغان كۈنى ئىسمىنى قويۇش ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەرنىڭ دىنىدا كۆرسىتىلگەن ئىشتۇر.

بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدى: «مېنىڭ بىر بالام كېچىدە تۇغۇلدى، ئۇنىڭغا مېنىڭ بوۋام ئىبراھىمنىڭ ئىسمىنى قويدۇم».

شۇنىڭدەك يەنە بىر ھەدىستە مۇنداق دەپ كەلدى: «ئەنەسنىڭ ئانىسى ئەنەسنىڭ ئىنىسىنى تۇغقاندا، ئۇ ئىنىسىنى كۆتۈرۈپ پەيغەمبەر ئەلەيھسسالامنىڭ قېشىغا كەلدى، پەيغەمبەر ئەلەيھسسالام ئۇنى ئېغىزلاندۇرۇپ، ئۇنىڭغا ئابدۇللاھ دەپ ئىسىم قويۇپ بەردى». شۇنىڭدەك باشقىلارنىڭ ئىسمىنىمۇ تۇغۇلغان كۈنىدە قويغانلىقى رىۋايەت قىلىنىدى.

(بالىنىڭ ئىسمىنى تۇغۇلغان كۈنىدە قويماي يەتتىنچى كۈنى قويسىمۇ بولىدۇ) بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھسسالام مۇنداق دەيدۇ: «ھەر بىر كىچىك بالا ئۆزىنىڭ ئەقىقىسىگە[1] گۆرۈگە قويۇلغۇچىدۇر، يەتتىنچى كۈنى ئۇنىڭ ئۈچۈن قوي ئۆلتۈرۈلىدۇ، ئۇنىڭ ئىسمى قويۇلۇپ، چېچى چۈشۈرۈلىدۇ».

الله تائالا ئايەتتە ھەزرىتى مەريەمنىڭ ئانىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى بايان قىلدى: ﴿**مەن ھەقىقەتەن ئۇنىڭ ئۈچۈن،ئۇنىڭ ئەۋلادلىرى ئۈچۈن ساڭا سېغىنىپ، قوغلاندى شەيتاندىن پاناھ تىلەيمەن»**﴾ يەنى ئى الله! ئۇنى ۋە ئۇنىڭ بالىسى ئىسانى قوغلاندى قىلىنغان شەيتاننىڭ يامانلىقىدىن ساقلىشىڭنى سورايمەن. الله ئۇنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلدى. بۇ ھەقتە ئابدۇرازاق ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «مەريەم ۋە ئۇنىڭ ئوغلى (ئىسادىن) باشقا يېڭى تۇغۇلغان ھەممە بالىنى تۇغۇلغان ۋاقتىدا شەيتان سىلايدۇ. شۇ سەۋەبتىن بالا يىغلىغان پېتى چۈشىدۇ». ئاندىن ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: «(مەريەم بىلەن ئۇنىڭ بالىسىنى شەيتاننىڭ سىلىمىغانلىقىغا پاكىت كەلتۈرۈپ) ئەگەر خالىساڭلار: ﴿مەن ھەقىقەتەن ئۇنىڭ ئۈچۈن،ئۇنىڭ ئەۋلادلىرى ئۈچۈن ساڭا سېغىنىپ، قوغلاندى شەيتاندىن پاناھ تىلەيمەن»﴾ دېگەن ئايەتنى ئوقۇڭلار» دېدى.

* * * * * * *

---

[1] ئەقىيقە دېگەن: قۇدرىتى يەتكەنلەر ئۈچۈن بالا تۇغۇلغاندا شۈكرانىسى ئۈچۈن ئوغۇلغا ئىككى، قىزغا بىر قوي سويىدىغان سۈننەت ئەمەلنىڭ نامىدۇر.

فَتَقَبَّلَهَا رَبُّهَا بِقَبُولٍ حَسَنٍ وَأَنۢبَتَهَا نَبَاتًا حَسَنًا وَكَفَّلَهَا زَكَرِيَّا ۖ كُلَّمَا دَخَلَ عَلَيۡهَا زَكَرِيَّا
ٱلۡمِحۡرَابَ وَجَدَ عِندَهَا رِزۡقًا ۖ قَالَ يَٰمَرۡيَمُ أَنَّىٰ لَكِ هَٰذَا ۖ قَالَتۡ هُوَ مِنۡ عِندِ ٱللَّهِ ۖ إِنَّ ٱللَّهَ يَرۡزُقُ مَن
يَشَآءُ بِغَيۡرِ حِسَابٍ ﴿٣٧﴾

***ئۇنى پەرۋەردىگارى چىرايلىقچە قوبۇل قىلدى، ئۇنى ئوبدان ئۆستۈردى، ئۇنىڭغا زەكەرىيانى كېپىل قىلدى (يەنى ئۇنىڭ خىزمىتىنى قىلىشقا زەكەرىيانى قويدى). زەكەرىيا ھەر قېتىم (ئۇنىڭ) ئىبادەتگاھىغا ئۇنى كۆرگىلى كىرسە ئۇنىڭ يېنىدا بىرەر يېمەكلىك ئۇچرىتاتتى. ئۇ: «ئى مەريەم! بۇ ساڭا قەيەردىن كەلدى؟» دەيتتى، مەريەم: «بۇ اللە تەرىپىدىن كەلدى» دەيتتى. اللە ھەقىقەتەن خالىغان ئادەمگە (جاپا مۇشەققەتسىزلا) ھېسابسىز رىزىق بېرىدۇ***﴿37﴾

## ھەزرىتى مەريەمنىڭ ئۆسۈپ يېتىلىشى ۋە ئۇنىڭ اللە تائالانىڭ نەزىرىدە ھۆرمەتكە سازاۋەر بولغانلىقى توغرىسىدا

بۇ ئايەتتە اللە ھەزرىتى مەريەمنى ئانىسىدىن نەزىر ھېسابىدا قوبۇل قىلدى.

﴿**ئۇنى ئوبدان ئۆستۈردى**﴾ يەنى اللە تائالا مەريەمنىڭ شەكلى ۋە كۆرۈنۈشىنى چىرايلىق قىلدى ۋە مەسچىتنىڭ خىزمىتىگە قوبۇل قىلىشىنىڭ سەۋەبلىرىنى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىپ، ياخشىلىق، بىلىم ۋە دىن ئۆگەنسۇن دەپ بەندىلىرىنىڭ ئىچىدىكى ياخشى كىشىلەر بىلەن يېقىن قىلدى.

﴿**ئۇنىڭغا زەكەرىيانى كېپىل قىلدى (يەنى ئۇنىڭ خىزمىتىنى قىلىشقا زەكەرىيانى قويدى)**﴾ يەنى اللە زەكەرىيا ئەلەيھىسسالامنى ئۇنىڭغا كېپىل قىلدى. ھەزرىتى مەريەمنىڭ زەكەرىيا ئەلەيھىسسالامدىن پايدىلىق بىلىم ۋە ياخشى ئەمەللەرنى ئۆگىنىپ بەختلىك بولۇشى ئۈچۈن اللە تائالا زەكەرىيا ئەلەيھىسسالامنى ئۇنىڭ كېپىلى بولۇشقا تەقدىر قىلدى. چۈنكى، ئىبنى ئىسھاق، ئىبنى جەرىر ۋە باشقىلار رىۋايەت قىلغان رىۋايەتكە ئاساسەن، زەكەرىيا ئەلەيھىسسالام ھەزرىتى مەريەمنىڭ ھامما ئاچىسىنىڭ ئېرىدۇر. زەكەرىيا ئەلەيھىسسالام مەريەمنىڭ بىر تۇغقىنىنىڭ ئېرى ئىدى دېگەنلەرمۇ بار.

بۇ سۆزنى كۈچلەندۈرۈپ ھەدىستە مۇنداق دەپ كەلدى: «يەھيا بىلەن (يەنى زەكەرىيا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى بىلەن) ئىسا بىر ھامما ئاچىنىڭ بالىلىرى (يەنى ئىككىسى ئاچا ـ سىڭىلنىڭ بالىلىرى) ئىدى». ئىبنى ئىسھاق رىۋايەت قىلغان رىۋايەتكە ئاساسەن ھەزرىتى مەريەم ھامما ئاچىسىنىڭ تەربىيىلىشىدە بولغان بولىدۇ.

ھەدىستە مۇنداق دەپ كەلدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەمزە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ (شېھىت بولۇپ كەتكەندىن كېيىن) قىزى ئەمارەنى ئۇنىڭ ھامما ئاچىسى، جەئفەر ئىبنى ئەبۇتالىبنىڭ ئايالىنىڭ ئىگىدارچىلىقىغا تاپشۇرۇپ بېرىپ: «ھامما ئاچا دېگەن ئانىنىڭ ئورنىدىدۇر» دېدى.

ئاندىن اللە تائالا ھەزرىتى مەريەمنى ئۆزىنىڭ ئىبادەتگاھىدا ئىززەتلىك ۋە ھۆرمەتلىك قىلغانلىقىدىن خەۋەر بېرىپ مۇنداق دېدى: ﴿**زەكەرىيا ھەر قېتىم (ئۇنىڭ) ئىبادەتگاھىغا ئۇنى كۆرگىلى كىرسە ئۇنىڭ يېنىدا بىرەر يېمەكلىك ئۇچرىتاتتى**﴾.

مۇجاھىد، ئىكرىمە، سەئىد ئىبنى جۇبەير، ئەبۇشەئسا، ئىبراھىم نەخەئي، زەھھاك، قەتادە، رەبىئ ئىبنى ئەنەس، ئەتىيە ئەۋفىي ۋە سۇددى قاتارلىقلار مۇنداق دەيدۇ: زەكەرىيا ئەلەيھىسسالام ھەزرىتى مەريەمنىڭ يېنىدا قىش پەسلىدە ياز پەسلىنىڭ مېۋىسىنى، ياز پەسلىدە قىش پەسلىنىڭ مېۋىسىنى كۆرەتتى.

زەكەرىيا ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ قېشىدا شۇلارنى كۆرگەندە: ﴿**ئۇ: « ئى مەريەم! بۇ ساڭا قەيەردىن كەلدى؟ » دەيتتى**﴾، ﴿**مەريەم: « بۇ اللّٰه تەرىپىدىن كەلدى »**﴾ دەپ جاۋاب بەردى. ﴿**اللّٰه ھەقىقەتەن خالىغان ئادەمگە (جاپا مۇشەققەتسىزلا) ھېسابسىز رىزىق بېرىدۇ**﴾.

* * * * * * *

هُنَالِكَ دَعَا زَكَرِيَّا رَبَّهُۥ ۖ قَالَ رَبِّ هَبْ لِى مِن لَّدُنكَ ذُرِّيَّةً طَيِّبَةً ۖ إِنَّكَ سَمِيعُ ٱلدُّعَآءِ ﴿٣٨﴾
فَنَادَتْهُ ٱلْمَلَٰٓئِكَةُ وَهُوَ قَآئِمٌ يُصَلِّى فِى ٱلْمِحْرَابِ أَنَّ ٱللَّهَ يُبَشِّرُكَ بِيَحْيَىٰ مُصَدِّقًۢا بِكَلِمَةٍ مِّنَ ٱللَّهِ
وَسَيِّدًا وَحَصُورًا وَنَبِيًّا مِّنَ ٱلصَّٰلِحِينَ ﴿٣٩﴾ قَالَ رَبِّ أَنَّىٰ يَكُونُ لِى غُلَٰمٌ وَقَدْ بَلَغَنِىَ ٱلْكِبَرُ
وَٱمْرَأَتِى عَاقِرٌ ۖ قَالَ كَذَٰلِكَ ٱللَّهُ يَفْعَلُ مَا يَشَآءُ ﴿٤٠﴾ قَالَ رَبِّ ٱجْعَل لِّىٓ ءَايَةً ۖ قَالَ ءَايَتُكَ أَلَّا
تُكَلِّمَ ٱلنَّاسَ ثَلَٰثَةَ أَيَّامٍ إِلَّا رَمْزًا ۗ وَٱذْكُر رَّبَّكَ كَثِيرًا وَسَبِّحْ بِٱلْعَشِىِّ وَٱلْإِبْكَٰرِ ﴿٤١﴾

***شۇ ۋاقىتتا (يەنى مەريەمنىڭ كارامىتىنى كۆرگەن چاغدا) زەكەرىيا پەرۋەردىگارىغا دۇئا قىلىپ: « ئى پەرۋەردىگارىم! ماڭا ئۆز دەرگاھىڭدىن بىر ياخشى پەرزەنت ئاتا قىلغىن، ھەقىقەتەن دۇئانى ئىشىتكۈچىسەن » دېدى[38]. ئۇ ئىبادەتگاھىدا ناماز ئوقۇۋاتقاندا پەرىشتىلەر ئۇنىڭغا: « ساڭا اللّٰه نىڭ كەلىمىسى (يەنى ئىسا) نى تەستىق قىلغۇچى، سەييىد، پەرھىزكار ۋە ياخشىلاردىن بولغان يەھيا ئىسىملىك بىر پەيغەمبەر بىلەن خۇش خەۋەر بېرىدۇ » دەپ نىدا قىلدى[39]. ئۇ: « پەرۋەردىگارىم! مەن قېرىپ قالغان تۇرسام ئايالىم تۇغۇتتىن قالغان تۇرسا قانداقمۇ مېنىڭ ئوغلۇم بولسۇن؟ » دېدى. پەرىشتىلەر: « اللّٰه شۇنىڭدەك خالىغىنىنى قىلىدۇ (يەنى قۇدرىتى ئىلاھىيە ھېچ نەرسىدىن ئاجىز ئەمەس » دېدى[40]. ئۇ: « پەرۋەردىگارىم! ماڭا (ئايالىمنىڭ ھامىلدار بولغانلىقىغا) بىر نىشانە ئاتا قىلغىن » دېدى. اللّٰه: « ساڭا بولىدىغان نىشانە شۇكى، ئۈچ كۈنگىچە كىشىلەرگە سۆز قىلالمايسەن (يەنى زىكرى تەسبىھ ئېيتىشتىن باشقا سۆزگە تىلىڭ كەلمەيدۇ).پەقەت ئىشارەتلا قىلىسەن، (نېمىتىمگە شۈكۈر قىلىش يۈزىسىدىن)پەرۋەردىگارىڭنى كۆپ ياد ئەت، كەچتە،ئەتىگەندە تەسبىھ ئېيت » دېدى[41].***

## زەكەرىيا ئەلەيھىسسالامنىڭ پەرزەنت تىلەپ دۇئا قىلغانلىقى ۋە ئۇنىڭغا يەھيا ئەلەيھىسسالام بىلەن خۇش بېشارەت بېرىلگەنلىكى توغرىسىدا

زەكەرىيا ئەلەيھىسسالامنىڭ پۇت ـ قوللىرى ماغدۇرسىزلانغان، چېچى ئاقارغان، ئۇنىڭ ئۇستىگە ئايالىمۇ ياشىنىپ قالغان ۋە تۇغماس تۇرۇغلۇق، ئۇ اللّٰه تائالانىڭ ھەزرىتى مەريەمگە ياز پەسلىدە قىشنىڭ مېۋىسىنى، قىشتا يازنىڭ مېۋىسىنى بەرگەنلىكىنى كۆرۈپ بالا ئارزۇ قىلىپ، ئۆزىنىڭ پەرۋەردىگارىغا پەس ئاۋازدا دۇئا بالا تىلەپ قىلىپ اللّٰه تائالادىن: ﴿**« ئى پەرۋەردىگارىم! ماڭا ئۆز دەرگاھىڭدىن بىر ياخشى پەرزەنت ئاتا قىلغىن، ھەقىقەتەن دۇئانى ئىشىتكۈچىسەن » دېدى**﴾.

﴿ئۇ ئىبادەتگاھدا ناماز ئوقۇۋاتقاندا پەرىشتىلەر ئۇنىڭغا: «ساڭا اللە نىڭ كەلىمىسى (يەنى ئىسا) نى تەستىق قىلغۇچى، سەييىد،پەرھىزكار ۋە ياخشىلاردىن بولغان يەھيا ئىسىملىك بىر پەيغەمبەر بىلەن خۇش خەۋەر بېرىدۇ» دەپ نىدا قىلدى﴾ يەنى ئۇ ئۆزىنىڭ ئىبادەت قىلىدىغان ئورنىدا ناماز ئوقۇۋاتقاندا پەرىشتىلەر ئۇنىڭغا ئاڭلىغۇدەك قىلىپ سۆزلىدى. پەرىشتىلەر ئۇنىڭغا خۇش بېشارەت بېرىپ مۇنداق دېدى: «سېنىڭ پۇشتىڭدىن بولىدىغان يەھيا ئىسىملىك بىر بالا بىلەن (خۇش بېشارەت بەردى)».

قەتادە ۋە باشقىلار مۇنداق دەيدۇ: ئۇ بالا يەھيا دەپ ئاتالدى. چۈنكى، اللە ئۇنى ئىمانلىق ۋە ياخشىلاردىن قىلدى.

**﴿ساڭا اللە نىڭ كەلىمىسى (يەنى ئىسا) نى تەستىق قىلغۇچى﴾** بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەۋفىي ۋە باشقىلار ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۇ ھەزرىتى مەريەمنىڭ ئوغلى ئىسا ئەلەيھىسسالامنى تەستىقلىغۇچى ئىدى. ھەسەن، قەتادە، ئىكرىمە، مۇجاھىد، ئەبۇشەئسا، سۇددى، رەبىيئ ئىبنى ئەنەس ۋە زەھھاك قاتارلىقلارمۇ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى: ئۇ ھەزرىتى مەريەمنىڭ ئوغلى ئىسانى راستقا چىقارغۇچى دېگەنلىك بولىدۇ، دېدى.

**﴿سەييىد﴾** ئەبۇئالىيە، رەبىيئ ئىبنى ئەنەس، قەتادە، سەئىد ئىبنى جۇبەير ۋە باشقىلار «سەييىد» دېگەن: ھېكمەتلىك ئىش قىلغۇچى دېگەن بولىدۇ. ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما، سەۋرى ۋە زەھھاك قاتارلىقلارمۇ «سەييىد» دېگەن: تەقۋادار، ھېكمەتلىك ئىش قىلغۇچى دېگەن بولىدۇ، دېدى. سەئىد ئىبنى مۇسەييىب، ئۇنىڭ مەنىسى: ئالىم دېگەن بولىدۇ، دېدى. ئەتىيە: ئۇ ئۆزىنىڭ ئەخلاقىدا ۋە ئۆزىنىڭ دىنىدا ئۈلگىدۇر، دېدى. ئىكرىمە: ئاچچىقى يامان ئەمەس، دېدى. ئىبنى زەيد: ئۇ ئىززەتلىك كىشىدۇر، دېدى. مۇجاھىد ۋە باشقىلار: ئۇ اللە غا ھۆرمەتلىك كىشىدۇر، دېدى.

**﴿پەرھىزكار﴾** يەنى ئۇ ئاياللارنىڭ قېشىغا كەلمەيدىغان ئەمەس، بەلكى ھارام زىنا - پاھىشىلەردىن ساقلانغۇچىدۇر. بۇ ئۇنىڭ ھالال ئايال ئېلىپ ئۇنىڭ بىلەن بىر يەردە بولۇشىنى چەكلىمەيدۇ. بەلكى، (ئۇ ھالال ئايال ئېلىپ ئۇنىڭدىن) بالا كۆرگەنلىكى زەكەرىيا ئەلەيھىسسالامنىڭ يۇقىرىدىكى **﴿«ئى پەرۋەردىگارىم! ماڭا ئۆز دەرگاھىڭدىن بىر ياخشى پەرزەنت ئاتا قىلغىن»﴾** دەپ قىلغان دۇئاسىدىن مەلۇم بولىدۇ، بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ئۇ خۇددى بالىسى ۋە مىراسخورى بولىدىغان بىر بالا بەرگىن، دەپ تىلىگەنگە ئوخشاشتۇر.

**﴿ۋە ياخشىلاردىن بولغان يەھيا ئىسىملىك بىر پەيغەمبەر بىلەن خۇش خەۋەر بېرىدۇ﴾** بۇ يەھيانىڭ تۇغۇلىدىغانلىقىدىن خۇش بېشارەت بېرىلگەندىن كېيىن ئۇنىڭ پەيغەمبەر بولىدىغانلىقىغا بېرىلگەن ئىككىنچى خۇش بېشارەتتۇر. بۇ ئۇنىڭ تۇغۇلغانلىقىدىن بېرىلگەن خۇش بېشارەتتىن كاتتىدۇر. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى اللە تائالانىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئانىسىغا دېگەن بۇ ئايىتىنىڭ مەنىسىگە ئوخشاشتۇر: **﴿(ئۇنىڭ پىراقىدىن) قايغۇرمىغىن، ئۇنى ساڭا چوقۇم قايتۇرىمىز ۋە ئۇنى پەيغەمبەرلەردىن قىلىمىز»﴾**[1].

زەكەرىيا ئەلەيھىسسالام بۇ خۇش بېشارەتنى ئاڭلاپ ياشىنىپ ئاقلاپ قالغاندىن كېيىنمۇ پۇشتىدىن بىر بالا بولىدىغانلىقىغا ھەيران قېلىپ مۇنداق دېدى: **﴿ئۇ: «پەرۋەردىگارىم! مەن قېرىپ قالغان تۇرسام ئايالىم تۇغۇتتىن قالغان تۇرسا قانداقمۇ مېنىڭ ئوغلۇم بولسۇن؟» دېدى﴾**، **﴿پەرىشتىلەر: «اللە شۇنىڭدەك خالىغىنىنى قىلىدۇ (يەنى قۇدرىتى ئىلاھىيە ھېچ نەرسىدىن ئاجىز ئەمەس» دېدى﴾** يەنى شۇنىڭدەك اللە

[1] سۈرە قەسەس 7 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

هەممە نەرسىگە قادىردۇر، ئۇنى ھېچقانداق نەرسە ئاجىز قىلالمايدۇ. ﴿**ئۇ: «پەرۋەردىگارىم! ماڭا (ئايالىمنىڭ ھامىلدار بولغانلىقىغا) بىر نىشانە ئاتا قىلغىن» دېدى**﴾ يەنى مېنىڭ بالام بولىدىغانلىقىغا بىر ئالامەت كۆرسەتكىن.

﴿**الله: «ساڭا بولىدىغان نىشانە شۇكى، ئۈچ كۈنگىچە كىشىلەرگە سۆز قىلالمايسەن (يەنى زىكرى تەسبىھ ئېيتىشتىن باشقا سۆزگە تىلىڭ كەلمەيدۇ) پەقەت ئىشارەتلا قىلىسەن**﴾ يەنى (ئۇ ئالامەت شۇكى) سېنىڭ تىلىڭ سالامەت تۇرۇپمۇ سۆزلىيەلمەسلىكىڭدۇر. بۇ ھەقتە الله تائالا يەنە بىر ئايەتتە مۇنداق دېدى: ﴿«سېنىڭ ئالامىتىڭ (شۇكى) ساق تۇرۇپ ئۈچ كېچە - كۈندۈز كىشىلەرگە سۆز قىلالمايسەن»﴾[1].

ئاندىن ئۇنى مۇشۇ ھالەتتە الله تائالاغا زىكرىنى ، شۈكرىنى ۋە تەسبىھنى كۆپ ئېيتىشقا بۇيرۇپ مۇنداق دېدى: ﴿**پەرۋەردىگارىڭنى كۆپ ياد ئەت، كەچتە، ئەتىگەندە تەسبىھ ئېيت» دېدى**﴾ بۇنىڭغا ئائىت مەزمۇنلار (الله خالىسا) سۈرە مەريەمنىڭ تەپسىرىنىڭ بېشىدا كېلىدۇ.

* * * * * * *

وَإِذۡ قَالَتِ ٱلۡمَلَٰٓئِكَةُ يَٰمَرۡيَمُ إِنَّ ٱللَّهَ ٱصۡطَفَىٰكِ وَطَهَّرَكِ وَٱصۡطَفَىٰكِ عَلَىٰ نِسَآءِ ٱلۡعَٰلَمِينَ
﴿٤٢﴾ يَٰمَرۡيَمُ ٱقۡنُتِي لِرَبِّكِ وَٱسۡجُدِي وَٱرۡكَعِي مَعَ ٱلرَّٰكِعِينَ ﴿٤٣﴾ ذَٰلِكَ مِنۡ أَنۢبَآءِ ٱلۡغَيۡبِ نُوحِيهِ
إِلَيۡكَۚ وَمَا كُنتَ لَدَيۡهِمۡ إِذۡ يُلۡقُونَ أَقۡلَٰمَهُمۡ أَيُّهُمۡ يَكۡفُلُ مَرۡيَمَ وَمَا كُنتَ لَدَيۡهِمۡ إِذۡ يَخۡتَصِمُونَ
﴿٤٤﴾

پەرىشتىلەر ئېيتتى: «ئى مەريەم! الله ھەقىقەتەن سېنى (پۈتۈن ئاياللار ئىچىدىن تاللىدى، سېنى پاك قىلدى، سېنى پۈتۈن جاھان ئاياللىرىدىن ئارتۇق قىلدى﴿42﴾. *ئى مەريەم! پەرۋەردىگارىڭغا ئىتائەت قىل، سەجدە قىل ۋە رۇكۇ قىلغۇچىلار بىلەن بىللە رۇكۇ قىل»* ﴿43﴾. *(ئى مۇھەممەد!) بۇ - ساڭا ۋەھى قىلىنىۋاتقىنىمىز - غەيب خەۋەرلىرىدىندۇر. مەريەمنى ئۇلارنىڭ قايسىسى تەربىيىسىگە ئېلىش (مەسىلىسىدە چەك تاشلاش يۈزىسىدىن) قەلەملىرىنى (سۇغا) تاشلىغان چاغدا، سەن ئۇلارنىڭ يېنىدا يوق ئىدىڭ، (مەريەمنىڭ كىمنىڭ تەربىيىسىدە بولۇشىنى) ئۆزئارا جاڭجال قىلىشقانلىرىدا سەن ئۇلارنىڭ يېنىدا يوق ئىدىڭ*﴿44﴾.

## ھەزرىتى مەريەمنىڭ شۇ دەۋردىكى ئاياللاردىن ئارتۇق قىلىنغانلىقى توغرىسىدا

الله تائالا (بۇ ئايەتتە) ھەزرىتى مەريەمنىڭ ئىبادىتىنىڭ كۆپ بولغانلىقى، ئۇنىڭ زاھىدلىقى، ئىززەتلىك بولغانلىقى ۋە بولمىغۇر ئىشلاردىن خالى ۋە پاك بولغانلىقى ئۈچۈن، الله تائالانىڭ ئۇنى شۇ دەۋردىكى ئاياللاردىن ئارتۇق قىلغانلىقىنى، ئۇنى گۇناھلار ۋە (شەيتاننىڭ) ۋەسۋەسىلىرىدىن پاكىزلىغانلىقىنى ۋە دۇنيادىكى ئاياللاردىن ئارتۇق قىلغانلىقىنى بۇ ئىشلاردىن مەريەمنى خەۋەردار قىلىشقا پەرىشتىلەرنى بۇيرىغانلىقىنى بايان قىلدى.

[1] سۈرە مەريەم 10 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ھىشام ئىبنى ئۇرۋە، ئەلى ئىبنى ئەبۇتالىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «دۇنيادىكى ئاياللارنىڭ ئەڭ ياخشىسى ئىمراننىڭ قىزى مەريەمدۇر، دۇنيادىكى ئاياللارنىڭ ئەڭ ياخشىسى خۇۋەيلىدنىڭ قىزى خەدىچەدۇر» دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم.

ئىبنى جەرىر، ئەبۇمۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئەرلەردىن خېلى نۇرغۇن كىشىلەر يۇقىرى دەرىجىگە يەتتى[1] ئاياللاردىن پەقەت ئىمراننىڭ قىزى مەريەم، پىرئەۋىننىڭ ئايالى ئاسىيەلا بۇ يۇقىرى دەرىجىگە يەتتى»[2].

ئىمام بۇخارىنىڭ رىۋايىتىدە مۇنداق دەپ كەلدى: ئەرلەردىن خېلى نۇرغۇن كىشىلەر يۇقىرى دەرىجىگە يەتتى، ئاياللاردىن پەقەت پىرئەۋىننىڭ ئايالى ئاسىيە، ئىمراننىڭ قىزى مەريەملا يۇقىرى دەرىجىگە يەتتى، شەكسىز ئائىشەنىڭ باشقا ئاياللاردىن بولغان ئارتۇقچىلىقى شورپىغا چىلانغان ناننىڭ باشقا تاماقلارغا قارىغاندا ئارتۇق بولغانلىقىغا ئوخشاشتۇر».

ئاندىن اللە تائالا ھەزرىتى مەريەمدىن بىر بالىنى دادىسىز يارىتىش ئارقىلىق ئۇنىڭغا ئۆزىنىڭ كاتتا بىر قۇدرىتىنى ئاشكارا قىلىشى بىلەن ئۇنىڭ ئۇچۇن جاپا ـ مۇشەققەتلىك ۋە ئىككى ئالەمدە (ئۇنىڭ دەرىجىسىنى) يۇقىرى قىلىدىغان بىر ئىشنى تەقدىر قىلىشنى ئىرادە قىلغانلىقى ئۈچۈن پەرىشتىلەرنىڭ ئۇنى ئەمەل ـ ئىبادەتنى كۆپ قىلىشقا، (اللە تائالاغا) يېلىنىشقا، سەجدە ۋە رۇكۇ قىلىشقا ۋە داۋاملىق ئەمەل ـ ئىبادەت بىلەن بولۇشقا بۇيرۇغانلىقىدىن خەۋەر بېرىپ مۇنداق دېدى: ﴿**ئى مەريەم! پەرۋەردىگارىڭغا ئىتائەت قىل، سەجدە قىل ۋە رۇكۇ قىلغۇچىلار بىلەن بىللە رۇكۇ قىل»**﴾.

ئاندىن اللە تائالا پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا بۇ ئىشلارنى ئوچۇق بىلدۈرۈپ بولغاندىن كېيىن ئۇنىڭغا مۇنداق دېدى: ﴿**(ئى مۇھەممەد!) بۇ ـ ساڭا ۋەھيى قىلىۋاتقىنىمىز ـ غەيب خەۋەرلىرىدىندۇر. مەريەمنى ئۇلارنىڭ قايسىسى تەربىيىسىگە ئېلىش (مەسىلىسىدە چەك تاشلاش يۈزىسىدىن) قەلەملىرىنى (سۇغا) تاشلىغان چاغدا، سەن ئۇلارنىڭ يېنىدا يوق ئىدىڭ، (مەريەمنىڭ كىمنىڭ تەربىيىسىدە بولۇشىنى) ئۆزئارا جاڭجال قىلىشقانلىرىدا سەن ئۇلارنىڭ يېنىدا يوق ئىدىڭ**﴾ يەنى ئى مۇھەممەد! سەن ئۇلارنىڭ ئارىلىقىدا بولغان ئىشنى ئۆز ئەينى بويىچە قەۋمىڭگە دەپ بەرگىدەك ئۇلارنىڭ يېنىدا يوق ئىدىڭ. بەلكى، اللە تائالا ساڭا ئۇلار ساۋاب تېپىشقا قىزىقىپ ئۇلاردىن كىمنىڭ مەريەمگە كېپىل بولۇشى ئۈستىگە ئېلىش توغرىسىدا ئۆزئارا چەك تاشلىغان ۋاقىتتا خۇددى سەن باردىكىدەك ۋە ئۇنى كۆرگەندىكىدەك ھالەتتە بايان قىلىپ بىلدۈردى.

ئىبنى جەرىر، ئىكرىمەنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ھەزرىتى مەريەمنىڭ ئانىسى ئۇنى بىر پارچە رەختكە ئوراپ مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ قېرىندىشى ھارۇننىڭ ئوغلى كاھىننىڭ باللىرىنىڭ قېشىغا كەلدى. ئۇلار ئۇ كۈنلىرى بەيتۇلمۇقەددەسنىڭ كەبە تەرىپىگە قارىغان ئىشىكلىرىنىڭ يانلىرىنى سىرلاۋاتاتتى. مەريەمنىڭ ئانىسى ئۇلارغا سىلەر بۇ نەزرىنى ئېلىڭلار، بۇ مېنىڭ قىزىم، مەن ئۇنى ئىبادەت ئۈچۈنلا ئاتىۋەتتىم، ئىبادەتگاھقا ھەيزدار ئايال كىرەلمەيدۇ[3] مەن بۇنى ئۆيگە قايتۇرۇپ كەتمەيمەن، دېدى. ئاندىن ئۇلار بۇ بىزنىڭ ئىمامىمىزنىڭ قىزى دېدى، ئىمران نامازدا ئۇلارغا ئىمام بولۇپ بېرەتتى،

[1] يەنى پەيغەمبەرلىك ياكى ئەۋلىيالىق ۋە ياكى ئۇنىڭدىن باشقا دەرىجىلەرنى دېمەكچى.
[2] يەنى پەيغەمبەرلىكتىن باشقا يۇقىرى دەرىجىگە يەتتى.
[3] مەن ئىبادەتگاھقا كىرەلىگەن بولسام، بۇنى ئىبادەتگاھنىڭ ئىچىگە ئەكىرىپ شۇ يەردە بېرەتتىم دېمەكچى بولۇشى مۇمكىن.

ئاندىن زەكەرىيا (ئۇلارغا): ئۇنى مېنىڭ تەربىيىلىشىمگە بېرىڭلار، ئۇنىڭ هامما ئاچىسى مېنىڭ ئايالىم بولىدۇ دېدى. ئۇلار: بۇنداق قىلىشقا بىزنىڭ كۆڭلىمىز ئۇنىمايدۇ، بۇ بىزنىڭ ئىمامىمىزنىڭ قىزى دەپ تەۋراتنى يازىدىغان قەلەملىرى بىلەن چەك تاشلىدى، چەك زەكەرىياغا چىقىپ ئۇنىڭغا كېپىل بولۇشنى ئۈستىگە ئالدى.

ئىكرىمە، سۇددى، قەتادە، رەبىيئ ئىبنى ئەنەس قاتارلىقلارمۇ بۇ ۋەقەلىكنى مۇنداق دەپ بايان قىلدى: ئۇلار سۆزلىشىپ كېتىۋېتىپ ئىئوردانىيە دەرياسىنىڭ يېنىغا بېرىپ قالدى، ئۇلار ئۇ يەردە قەلەملىرىنى (سۇغا) تاشلاپ قايسىسىنىڭ قەلىمى سۇنىڭ دولقۇنىدا ئېقىپ كەتمەي تۇرسا ئۇ مەريەمگە كېپىل بولىدۇ دەپ چەك تاشلىماقچى بولۇپ قەلەملىرىنى (سۇغا) تاشلىدى، زەكەرىيانىڭ قەلىمىدىن باشقا قەلەملەرنى سۇ ئېقىتىپ كەتتى. ئۇنىڭ قەلىمىلا ئېقىپ كەتمەي، سۇدا تىكلا تۇرۇپ قالدى. ئۇنىڭ ئۈستىگە زەكەرىيا ياشتا ۋە هۆرمەتتە ئۇلارنىڭ چوڭى، ئۇلارنىڭ ئالىمى، ئىمامى ۋە پەيغەمبىرى ئىدى.

* * * * * * *

إِذْ قَالَتِ ٱلْمَلَٰٓئِكَةُ يَٰمَرْيَمُ إِنَّ ٱللَّهَ يُبَشِّرُكِ بِكَلِمَةٍ مِّنْهُ ٱسْمُهُ ٱلْمَسِيحُ عِيسَى ٱبْنُ مَرْيَمَ وَجِيهًا
فِى ٱلدُّنْيَا وَٱلْءَاخِرَةِ وَمِنَ ٱلْمُقَرَّبِينَ ﴿٤٥﴾ وَيُكَلِّمُ ٱلنَّاسَ فِى ٱلْمَهْدِ وَكَهْلًا وَمِنَ ٱلصَّٰلِحِينَ ﴿٤٦﴾
قَالَتْ رَبِّ أَنَّىٰ يَكُونُ لِى وَلَدٌ وَلَمْ يَمْسَسْنِى بَشَرٌ ۖ قَالَ كَذَٰلِكِ ٱللَّهُ يَخْلُقُ مَا يَشَآءُ ۚ إِذَا قَضَىٰٓ أَمْرًا
فَإِنَّمَا يَقُولُ لَهُۥ كُن فَيَكُونُ ﴿٤٧﴾

*ئۆزۋاقتىدا پەرىشتىلەر ئېيتتى: «ئى مەريەم! الله ساڭا (ئاتىنىڭ ۋاستىسىسىز) الله نىڭ بىر كەلىمىسى (دىن تۆرەلگەن بىر بوۋاق) بىلەن خۇش خەۋەر بېرىدۇكى، ئۇنىڭ ئىسمى مەسىھ مەريەم ئوغلى ئىسادۇر، ئۇ دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ئابرۇيلۇق ۋە الله غا يېقىنلاردىن بولىدۇ[45]. ئۇ بۆشۈكتىمۇ (يەنى بوۋاقلىق چېغىدىمۇ)، ئوتتۇرا ياش بولغاندىمۇ كىشىلەرگە (پەيغەمبەرلەرنىڭ سۆزىنى) سۆزلەيدۇ ۋە (تەقۋادارلىقتا كامىل) ياخشى ئادەملەردىن بولىدۇ»[46]. مەريەم: «پەرۋەردىگارىم ماڭا ئىنسانىنىڭ قولى تەگمىگەن تۇرسا (يەنى ئەرلىك بولمىسام) قانداق بالام بولىدۇ؟» دېدى. پەرىشتە: «الله خالىغىنىنى شۇنداق يارىتىدۇ (يەنى ئاتا ـ ئانا ئارقىلىقمۇ ۋە ئۇنىڭسىزمۇ يارىتىدۇ). بىرەر ئىشنىڭ بولۇشىنى ئىرادە قىلسا «ۋۇجۇدقا كەل» دەيدۇ ـ دە، ئۇ ۋۇجۇدقا كېلىدۇ» دېدى[47].*

## هەزرىتى مەريەمگە ئىسا ئەلەيهىسسالامنى تۇغىدىغانلىقى توغرۇلۇق خۇش بېشارەت بېرىلگەنلىكى توغرىسىدا

پەرىشتىلەر هەزرىتى مەريەمگە يېقىندا ئابرۇيلۇق كاتتا بىر بالىنىڭ بولىدىغانلىقىدىن خۇش بېشارەت بەردى. الله تائالا بۇ هەقتە مۇنداق دېدى: ﴿ئۆزۋاقتىدا پەرىشتىلەر ئېيتتى: «ئى مەريەم! الله ساڭا (ئاتىنىڭ ۋاستىسىسىز) الله نىڭ بىر كەلىمىسى (دىن تۆرەلگەن بىر بوۋاق) بىلەن خۇش خەۋەر بېرىدۇكى﴾ يەنى ئۇ بالىنىڭ يارىتىلىشى الله تائالانىڭ ئۇنىڭغا ﴿ۋۇجۇدقا كەل﴾ دېگەن سۆزى بىلەن بولىدۇ.

﴿**ئۇنىڭ ئىسمى مەسىھ مەريەم ئوغلى ئىسادۇر**﴾ يەنى ئۇ بۇ دۇنيادا شۇ ئىسىم بىلەن مەشھۇر بولىدۇ. مۆمىنلەرمۇ ئۇنى شۇ ئىسىم بىلەن تونۇيدۇ، ئۇ مەسىھ (سىلىغۇچى) دىگەن ئىسىم بىلەن ئاتالدى. چۈنكى، ئۇ ھەر قانداق كېسەلنى سىلاپ قويسا ئۇ الله تائالانىڭ ئىزنى بىلەن ساقىيىپ كېتەتتى.

﴿**مەسىھ مەريەم ئوغلى ئىسادۇر**﴾ يەنى ئۇنىڭ دادىسى بولمىغاچقا «مەريەمنىڭ ئوغلى دەپ» ئانىسىغا نىسبەت بېرىلدى. ﴿**ئۇ دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ئابرۇيلۇق ۋە الله غا يېقىنلاردىن بولىدۇ**﴾ يەنى ئۇ، بۇ دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ئابرۇيلۇق بولىدۇ. (ئۇنداق بولۇشى) الله تائالا ئۇنىڭغا شەرىئەتنى بەردى، كىتاب چۈشۈردى ۋە بۇنىڭدىن باشقا كاتتا مۆجىزىلەرنى بەردى. ئاخىرەتتە ئۇ الله تائالا (شاپائەت قىلىشقا) ئىزنى بەرگەن كىشى ئۈچۈن شاپائەت قىلىدۇ ۋە الله ئۇنى باشقا ئىرادىلىك پەيغەمبەرلەرگە ئوخشاش كىشىلەرگە ئۈلگە قىلدى.

## ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ بۆشۈكتە سۆزلىگەنلىكى توغرىسىدا

﴿**ئۇ بۆشۈكتىمۇ (يەنى بوۋاقلىق چېغىدىمۇ)، ئوتتۇرا ياش بولغاندىمۇ كىشىلەرگە (پەيغەمبەرلەرنىڭ سۆزىنى) سۆزلەيدۇ**﴾ يەنى ئىسا ئەلەيھىسسالام كىشىلەرنى كىچىك ۋاقتىدا شېرىكى يوق، بىر الله تائالاغا ئىبادەت قىلىشقا دەۋەت قىلىدۇ. بۇ بىر مۆجىزىدۇر، ئۇنىڭ پەيغەمبەر بولىدىغانلىقىنىڭ بىر ئالامىتىدۇر ۋە چوڭ بولغاندا الله ئۇنى كىشىلەرنى الله تائالاغىلا ئىبادەت قىلىشقا چاقىرىشقا بۇيرۇغاندا ئۇ كىشىلەرنى (الله تائالاغا) ئىبادەت قىلىشقا چاقىرىدۇ.

مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق، ئەبۇھۇرەيرىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دىگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئىسا، جۇرەيجىنىڭ ھەمراھىدىن باشقا بىر توغۇلغان بالا بوۋاق مەزگىلىدە سۆزلىگەن ئەمەس».

ئىبنى ئەبۇھاتەم ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دىگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئىسا، جۇرەيجىنىڭ زامانىسىدىكى بىر بوۋاق بالا ۋە يەنە بىر بوۋاق قاتارلىق ئىبارەت ئۈچ بوۋاقتىن باشقىسى بۆشۈكتە سۆزلىگەن ئەمەس».

﴿**ۋە (تەقۋادارلىقتا كامىل) ياخشى ئادەملەردىن بولىدۇ**﴾ يەنى ئۇزىنىڭ سۆزى ۋە ئىشىدا توغرا ئىلىملىك ۋە ياخشى ئەمەل ـ ئىبادەتلىك كىشىدۇر.

## ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دادىسىز يارىتىلغانلىقى توغرىسىدا

ھەزرىتى مەريەم پەرىشتىلەردىن الله تائالانىڭ ئۇنىڭغا بەرگەن خۇش بېشارىتىنى ئاڭلىغاندا، ئۇ، (الله تائالاغا) مۇناجەت قىلىپ مۇنداق دىدى: ﴿**«پەرۋەردىگارىم ماڭا ئىنساننىڭ قولى تەگمىگەن تۇرسا (يەنى ئەرلىك بولمىسام) قانداق بالام بولىدۇ؟»**﴾ يەنى مېنىڭ ئېرىم يوق تۇرسا، ئەرگە تېگىدىغان نىيىتىممۇ بولمىسا ياكى مەن يولدىن چىققان يامان ئايال بولمىسام قانداق بولۇپ مېنىڭ بالام بولىدۇ؟

بۇ سوئالغا الله تەرىپىدىن بىر پەرىشتە مۇنداق دەپ جاۋاب بەردى: ﴿**الله خالىغىنىنى شۇنداق يارىتىدۇ (يەنى ئاتا ـ ئانا ئارقىلىقمۇ ۋە ئۇنىڭسىزمۇ يارىتىدۇ)**﴾ يەنى الله تائالا ئەنە شۇنداق قۇدرەتلىكتۇر. ئۇنى ھېچقانداق نەرسە ئاجىز قىلالمايدۇ. ئۇنى تېخىمۇ ئېنىقلاشتۇرۇپ مۇنداق دىدى: ﴿**«الله خالىغىنىنى شۇنداق يارىتىدۇ (يەنى ئاتا ـ ئانا ئارقىلىقمۇ ۋە ئۇنىڭسىزمۇ يارىتىدۇ)»**﴾ يەنى (الله) خالىغىنىنى يارىتىدۇ. (بۇ يەردە يارىتىدۇ دەپ كەلدى). زەكەرىيا ئەلەيھىسسالامنىڭ قىسسىسىدا

بايان قىلىنغاندەك «الله شۇنىڭدەك خالىغاننى قىلىدۇ» دېيىلمىدى. بۇ يەردە (يارىتىدۇ) دەپ كەلتۈرۈشى (الله تائالا ئىسا ئەلەيھىسسالامنى ئۆز قۇدرىتى بىلەن ياراتقانلىقىغا) ئىنكار قىلىدىغانلار ئۈچۈن گۇمان قالدۇرماسلىق ئۈچۈندۇر.

(الله) بۇنى ئۆزىنىڭ بۇ سۆزى بىلەن كۈچلەندۈرۈپ مۇنداق دەيدۇ: **﴿بىرەر ئىشنىڭ بولۇشىنى ئىرادە قىلسا، «ۋۇجۇدقا كەل» دەيدۇ ـ دە، ئۇ ۋۇجۇدقا كېلىدۇ» دېدى﴾** يەنى الله تائالا بولۇشىنى ئىرادە قىلغان نەرسە ۋۇجۇدقا كېلىشتە كېچىككىنىمۇ كېچىكىپ قالمايدۇ. بەلكى، ۋۇجۇدقا كەل دېگەن ھامانلا ۋۇجۇدقا كېلىدۇ. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى الله تائالانىڭ تۆۋەندىكى بۇ ئايىتىنىڭ مەنىسىگە ئوخشاش: ﴿(بىرەر شەيئىنى ياراتماقچى بولساق) بىزنىڭ ئەمرىمىز پەقەت بىر سۆزدۇر، (ئۇ) كۆزنى يۇمۇپ ئاچقانىنىڭ ئارىلىقىدا (ئورۇنلىنىدۇ)﴾[1].

* * * * * * *

وَيُعَلِّمُهُ ٱلْكِتَـٰبَ وَٱلْحِكْمَةَ وَٱلتَّوْرَىٰةَ وَٱلْإِنجِيلَ ﴿٤٨﴾ وَرَسُولًا إِلَىٰ بَنِىٓ إِسْرَٰٓءِيلَ أَنِّى قَدْ
جِئْتُكُم بِـَٔايَةٍ مِّن رَّبِّكُمْ ۖ أَنِّىٓ أَخْلُقُ لَكُم مِّنَ ٱلطِّينِ كَهَيْـَٔةِ ٱلطَّيْرِ فَأَنفُخُ فِيهِ فَيَكُونُ طَيْرًۢا
بِإِذْنِ ٱللَّهِ ۖ وَأُبْرِئُ ٱلْأَكْمَهَ وَٱلْأَبْرَصَ وَأُحْىِ ٱلْمَوْتَىٰ بِإِذْنِ ٱللَّهِ ۖ وَأُنَبِّئُكُم بِمَا تَأْكُلُونَ وَمَا
تَدَّخِرُونَ فِى بُيُوتِكُمْ ۚ إِنَّ فِى ذَٰلِكَ لَـَٔايَةً لَّكُمْ إِن كُنتُم مُّؤْمِنِينَ ﴿٤٩﴾ وَمُصَدِّقًا لِّمَا بَيْنَ
يَدَىَّ مِنَ ٱلتَّوْرَىٰةِ وَلِأُحِلَّ لَكُم بَعْضَ ٱلَّذِى حُرِّمَ عَلَيْكُمْ ۚ وَجِئْتُكُم بِـَٔايَةٍ مِّن رَّبِّكُمْ
فَٱتَّقُوا۟ ٱللَّهَ وَأَطِيعُونِ ﴿٥٠﴾ إِنَّ ٱللَّهَ رَبِّى وَرَبُّكُمْ فَٱعْبُدُوهُ ۗ هَـٰذَا صِرَٰطٌ مُّسْتَقِيمٌ ﴿٥١﴾

*الله ئۇنىڭغا خەتنى، ھېكمەتنى (يەنى سۆز ـ ھەرىكەتتە توغرا بولۇشنى)، تەۋراتنى، ئىنجىلنى ئۆگىتىدۇ﴿48﴾. ئۇنى بەنى ئىسرائىلغا پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىدۇ. (ئۇ دەيدۇ) «شۈبھىسىزكى، سىلەرگە مەن رەببىڭلار تەرىپىدىن بولغان (پەيغەمبەرلىكىمنىڭ راستلىقىنى كۆرسىتىدىغان) بىر مۆجىزە ئېلىپ كەلدىم، مەن سىلەرگە لايدىن قۇشنىڭ شەكلىدەك بىر نەرسە ياسايمەن، ئاندىن ئۇنىڭغا پۈۋلەيمەن ـ دە، الله نىڭ ئىزنى بىلەن، ئۇ قۇش بولىدۇ. تۇغما كورنى، بەرەس كېسىلىنى ساقايتىمەن، الله نىڭ ئىزنى بىلەن ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرىمەن، سىلەر يەيدىغان ۋە ئۆيۈڭلاردا ساقلايدىغان يېمەكلىكلەردىن خەۋەر بېرىمەن (يەنى سىلەرنىڭ يوشۇرۇن ئەھۋالىڭلارنى ئېيتىپ بېرەلەيمەن). شۈبھىسىزكى، ئەگەر سىلەر الله نىڭ مۆجىزىلىرىگە ئىشەنگۈچى بولساڭلار، بۇنىڭدا (يەنى مەن كەلتۈرگەن مۆجىزىلەردە) سىلەر ئۈچۈن ئەلۋەتتە (مېنىڭ راستلىقىمنى كۆرسىتىدىغان روشەن) ئالامەت بار﴿49﴾. مەن ئىلگىرى كەلگەن تەۋراتنى تەستىق قىلغان ھالدا (كەلدىم)، سىلەرگە ھارام قىلىنغان بەزى نەرسىلەرنى ھالال قىلىش ئۈچۈن (كەلدىم). مەن سىلەرگە پەرۋەردىگارىڭلار تەرىپىدىن دەلىل ئېلىپ كەلدىم. الله دىن قورقۇڭلار ۋە (مېنىڭ ئەمرىمگە) ئىتائەت قىلىڭلار﴿50﴾. الله ھەقىقەتەن مېنىڭ پەرۋەردىگارىمدۇر، سىلەرنىڭمۇ پەرۋەردىگارىڭلاردۇر، ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىڭلار، بۇ توغرا يولدۇر»﴿51﴾.*

---

[1] سۈرە قەمەر 50 ـ ئايەت.

## ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈپەتلىرى، مۆجىزىلىرى ۋە دەۋىتى توغرىسىدا

الله تائالا (بۇ ئايەتتە) پەرىشتىلەرنىڭ مەريەمگە بالىسى ئىسا ئەلەيھىسسالامدىن خۇش بېشارەت بەرگەنلىكىنى تولۇقلىغان ئاساستا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**الله ئۇنىڭغا خەتنى، ھېكمەتنى (يەنى سۆز ـ ھەرىكەتتە توغرا بولۇشنى) ئۆگىتىدۇ**﴾ يەنى خەت يېزىشنى ۋە ھېكمەتنى ئۆگىتىدۇ. ھېكمەت دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى ھەققىدە سۈرە بەقەرەدە توختالغان ئىدۇق.

﴿**تەۋراتنى، ئىنجىلنى ئۆگىتىدۇ**﴾ يەنى تەۋرات الله تائالانىڭ ئىمراننىڭ ئوغلى مۇسا ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرگەن كىتابىدۇر، ئىنجىل بولسا، الله تائالانىڭ مەريەمنىڭ ئوغلى ئىسا ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرگەن كىتابىدۇر، ئىسا ئەلەيھىسسالام بۇ ئىككى كىتابنىڭ ھەر ئىككىسىنى يادلايتتى.

﴿**ئۇنى بەنى ئىسرائىلغا پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىدۇ**﴾ ئىسا ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا مۇنداق دەيدۇ: ﴿«**شۈبھىسىزكى، سىلەرگە مەن رەببىڭلار تەرىپىدىن بولغان (پەيغەمبەرلىكىمنىڭ راستلىقىنى كۆرسىتىدىغان) بىر مۆجىزە ئېلىپ كەلدىم، مەن سىلەرگە لايدىن قۇشنىڭ شەكلىدەك بىر نەرسە ياسايمەن، ئاندىن ئۇنىڭغا پۈۋلەيمەن ـ دە، الله نىڭ ئىزنى بىلەن، ئۇ قۇش بولىدۇ**﴾ يەنى ئۇ ئەنە شۇنداق قىلىدۇ، ئۇ لايدىن ئۇچار قۇشنىڭ ھەيكىلىنى ياسايدۇ، ئاندىن ئۇنى پۈۋدىگەندە، ئۇ الله تائالانىڭ ئىزنى بىلەن كۆز ئالدىدا ئۇچىدۇ، بۇنى الله ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى ئۇقتۇرىدىغان بىر مۆجىزە قىلدى.

﴿**تۇغما كورنى، بەرەس كېسەلىنى ساقايتىمەن**﴾ يەنى تۇغما كورنى ۋە ئاق كېسەلنى ساقايتىمەن. تۇغما كورنى ساقايتىش بولسا ناھايىتى چوڭ مۆجىزىلەرنىڭ قاتارىدىندۇر.

﴿**الله نىڭ ئىزنى بىلەن ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرىمەن**﴾ كۆپ ساندىكى ئالىملار مۇنداق دەيدۇ: الله تائالا ھەر بىر پەيغەمبەرنى ئۇ پەيغەمبەرنىڭ زامانىسىغا مۇناسىپ كېلىدىغان مۆجىزىلەر بىلەن ئەۋەتىدۇ. مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىسىدا سېھىرگەرلىك ۋە سېھىرگەرلەرنى چوڭ بىلىش ئەۋج ئېلىپ كەتكەن ئىدى، الله ئۇنى كۆزلەرنى چاقنىتىدىغان ۋە پۈتۈن سېھىرگەرلەرنى ھەيران قالدۇرىدىغان، سېھىر مۆجىزىسى بىلەن ئەۋەتتى. مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىسىدىكى سېھىرگەرلەر مۇسا ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن سېھىر مۆجىزىسىنىڭ الله تەرىپىدىن ئىكەنلىكىگە شەكسىز ئىشىنىپ، مۇسا ئېلىپ كەلگەن دىنغا بويسۇنۇپ، ئۇنىڭ ئىچىدىكى ياخشى كىشىلەردىن بولۇپ قالدى. ئەمما ئىسا ئەلەيھىسسالام دوختۇرلار ۋە تەبىئەتشۇناس ئالىملارنىڭ زامانىسىدا پەيغەمبەر بولۇپ ئەۋەتىلدى. ئىسا ئۇلارغا بۇ الله تەرىپىدىن ئىكەن دەپ ئىقرار قىلىشتىن باشقىغا يول قويمايدىغان ھۆججەت ـ پاكىتلارنى ئېلىپ كەلدى. دوختۇرنىڭ جانسىز نەرسىگە جان كىرگۈزۈشكە ياكى تۇغما كورنى ۋە ئاق كېسەلنى ساقايتىشقا ۋە ئۆلۈكنى تىرىلدۈرۈشكە ئەلۋەتتە قۇدرىتى يەتمەيدۇ شۇنىڭدەك پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامۇ ناتىق ئەدىبلەر ۋە ناھايىتى ئۇستا شائىرلارنىڭ زامانىسىدا ئەۋەتىلگەن ئىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا ئىنسانلار بىلەن جىنلار بىرلىشىپ بىر ـ بىرىگە ياردەملەشسىمۇ ئۇنىڭ ئوخشىشىنى ياكى ئۇنىڭدىكىگە ئوخشاش ئون سۈرىنى ياكى بىر سۈرىنىمۇ كەلتۈرەلمەيدىغان (قۇرئاندىن ئىبارەت) بىر كىتابنى ئېلىپ كەلدى. الله تائالانىڭ سۆزىگە مەخلۇقلارنىڭ سۆزلىرى ھەرگىزمۇ ئوخشىمىغاچقا ئۇلار قۇرئاننىڭ ئايىتىگە ئوخشاشنى ھەرگىز كەلتۈرەلمەيدۇ.

**﴿سىلەر يەيدىغان ۋە ئۆيۈڭلاردا ساقلايدىغان يېمەكلىكلەردىن خەۋەر بېرىمەن (يەنى سىلەرنىڭ يوشۇرۇن ئەھۋالىڭلارنى ئېيتىپ بېرەلەيمەن)﴾** يەنى مەن سىلەرگە سىلەرنىڭ ھازىر نېمە يېگەنلىكىڭلارنى ۋە ئەتىسى ئۈچۈن ئۆيدە نېمە ساقلاپ قويغانلىقىڭلارنى دەپ بېرىمەن. **﴿شۈبھىسىزكى، ئەگەر سىلەر اللّٰه نىڭ مۆجىزىلىرىگە ئىشەنگۈچى بولساڭلار، بۇنىڭدا (يەنى مەن كەلتۈرگەن مۆجىزىلەردە) سىلەر ئۈچۈن ئەلۋەتتە (مېنىڭ راستلىقىمنى كۆرسىتىدىغان روشەن) ئالامەت بار﴾** يەنى بۇ ئىشلارنىڭ ھەممىسىدە، سىلەرگە ئېلىپ كەلگەن دىندا مېنىڭ راستچىل ئىكەنلىكىمگە ئالامەت باردۇر.

**﴿شۈبھىسىزكى، ئەگەر سىلەر اللّٰه نىڭ مۆجىزىلىرىگە ئىشەنگۈچى بولساڭلار مەن ئىلگىرى كەلگەن تەۋراتنى تەستىق قىلغان ھالدا (كەلدىم)﴾** يەنى تەۋراتنى ئىقرار قىلغان ھالەتتە كەلدىم.

**﴿سىلەرگە ھارام قىلىنغان بەزى نەرسىلەرنى ھالال قىلىش ئۈچۈن (كەلدىم)﴾** بۇ ئايەتتە ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ تەۋراتتا كەلگەن بەزى ھۆكۈملەرنىڭ مەنسىسىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇۋەتكەنلىكىگە ۋە يەھۇدىيلارغا خاتا ھالدا ئۆزگىرىپ تالىشىۋاتقان نەرسىنى ئايدىڭلاشتۇرۇپ بەرگەنلىكىگە پاكىت باردۇر. اللّٰه تائالا بۇ ھەقتە يەنە بىر ئايەتتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿سىلەرگە ئىختىلاپ قىلىشىۋاتقان نەرسەڭلارنىڭ (يەنى دىنىي ئىشلارنىڭ) بەزىسىنى بايان قىلىپ بېرىمەن﴾[1].

**﴿مەن سىلەرگە پەرۋەردىگارىڭلار تەرىپىدىن دەلىل ئېلىپ كەلدىم﴾** يەنى مەن سۆزلىرىمدە راستچىل ئىكەنلىكىمنى بىلدۈرىدىغان پاكىتلارنى ئېلىپ كەلدىم. **﴿اللّٰه دىن قورقۇڭلار ۋە (مېنىڭ ئەمرىمگە) ئىتائەت قىلىڭلار، اللّٰه ھەقىقەتەن مېنىڭ پەرۋەردىگارىمدۇر، سىلەرنىڭمۇ پەرۋەردىگارىڭلاردۇر، ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىڭلار﴾** يەنى مەن ۋە سىلەر اللّٰه غا ئىبادەت قىلىشتا، اللّٰه تائالاغا يېلىنىشتا باراۋەردۇرمىز، **﴿بۇ توغرا يولدۇر﴾**.

* * * * * * *

۞ فَلَمَّآ أَحَسَّ عِيسَىٰ مِنْهُمُ ٱلْكُفْرَ قَالَ مَنْ أَنصَارِىٓ إِلَى ٱللَّهِ ۖ قَالَ ٱلْحَوَارِيُّونَ نَحْنُ أَنصَارُ ٱللَّهِ ءَامَنَّا بِٱللَّهِ وَٱشْهَدْ بِأَنَّا مُسْلِمُونَ ﴿٥٢﴾ رَبَّنَآ ءَامَنَّا بِمَآ أَنزَلْتَ وَٱتَّبَعْنَا ٱلرَّسُولَ فَٱكْتُبْنَا مَعَ ٱلشَّٰهِدِينَ ﴿٥٣﴾ وَمَكَرُوا۟ وَمَكَرَ ٱللَّهُ ۖ وَٱللَّهُ خَيْرُ ٱلْمَٰكِرِينَ ﴿٥٤﴾

***ئىسا ئۇلارنى (يەنى يەھۇدىيلار) دىن كۇفرىنى (كۇفرىدا چىڭ تۇرۇپ، ئۇنى ئۆلتۈرۈش نىيىتىگە كەلگەنلىكىنى) سەزگەن چاغدا: «اللّٰه ئۈچۈن (اللّٰه غا دەۋەت قىلىش يولىدا) ماڭا كىملەر ياردەم بېرىدۇ؟» دېدى؟ ھەۋارىيلار (يەنى ئۇنىڭ تەۋەلىرىدىن ھەقىقىي مۆمىنلەر) ئېيتتى: «اللّٰه ئۈچۈن ساڭا بىز ياردەم بېرىمىز، اللّٰه غا ئىمان ئېيتتۇق، گۇۋاھ بولغىنكى، بىز (پەيغەمبەرلىكىڭگە) بويسۇنغۇچىلارمىز﴿52﴾. پەرۋەردىگارىمىز! سەن نازىل قىلغان كىتابقا ئىشەندۇق، پەيغەمبەرگە ئەگەشتۇق، بىزنى (ھىدايىتىڭگە) شاھىت بولغانلار قاتارىدا قىلغىن» ﴿53﴾. ئۇلار مىكىر ئىشلەتتى (يەنى ئىسا ئەلەيھىسسالامنى ئۆلتۈرمەكچى بولدى)، اللّٰه ئۇلارنىڭ مىكرىنى بەربات قىلدى (ئىسا ئەلەيھىسسالامنى قۇتقۇزۇپ، ئاسمانغا ئېلىپ چىقىپ كەتتى). اللّٰه مىكىر قىلغۇچىلارنىڭ جازاسىنى ئوبدان بەرگۈچىدۇر﴿54﴾.***

[1] سۈرە زۇخرۇف 63 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

## ھەقىقىي مۆمىنلەرنىڭ ئىسا ئەلەيھىسسالامغا ياردەم بەرگەنلىكى توغرىسىدا

﴿**ئىسا ئۇلارنى (يەنى يەھۇدىيلار) دىن كۇفرىنى (كۇفرىدا چىڭ تۇرۇپ، ئۇنى ئۆلتۈرۈش نىيىتىگە كەلگەنلىكىنى) سەزگەن چاغدا**﴾ يەنى ئىسا ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىڭ كۇپۇرلۇقتا چىڭ تۇرىدىغان ۋە ئازغۇنلۇقتا يۈرۈۋېرىدىغان نىيىتىنىڭ بارلىقىنى سەزگەندىن كېيىن مۇنداق دېدى: ﴿**«اللە ئۈچۈن (اللە غا دەۋەت قىلىش يولىدا) ماڭا كىملەر ياردەم بېرىدۇ؟»**﴾ مۇجاھىد بۇ ئايەتنىڭ مەنىسىنى: اللە يولىدا ماڭا كىم ئەگىشىدۇ دېگەنلىكتۇر، دەپ چۈشەندۈردى. بۇ ئايەتنىڭ ئاشكارا مەنىسى: مېنىڭ اللە تەرىپىگە قىلغان چاقىرىقىمغا كىم ئاۋاز قوشىدۇ، دېگەنلىكتۇر.

بۇ خۇددى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەدىنىگە ھىجرەت قىلىشتىن ئىلگىرى ھەج ۋاقتىلىرىدا: «پەرۋەردىگارىمنىڭ سۆزلىرىنى يەتكۈزۈشىمدىن ئۈچۈن ماڭا كىم ماكان ھازىرلاپ بېرىدۇ؟ ھەقىقەتەن قۇرەيشلىكلەر مېنى پەرۋەردىگارىمنىڭ سۆزلىرىنى يەتكۈزۈشۈمدىن توستى» دېگەن سۆزىگە ئوخشاشتۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاخىرى ئەنسارىلارنى تاپتى. يەنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىڭ يۇرتىغا ھىجرەت قىلىپ باردى. ئۇلار ئۇنىڭغا ماكان بېرىپ ياردەم قىلدى ۋە ئۇنى قارا ۋە قىزىللاردىن (يەنى زىيان يەتكۈزمەكچى بولغان) لاردىن قوغدىدى. اللە ئۇلاردىن رازى بولسۇن ۋە ئۇلارنى رازى قىلسۇن.

ھەزرىتى مەريەمنىڭ ئوغلى ئىسا ئەلەيھىسسالامغا بەنى ئىسرائىلدىن بىر تۈركۈم كىشىلەر ئىمان كەلتۈردى ۋە ئۇنىڭغا ياردەم بەردى. شۇنداقلا، ئۇنىڭغا چۈشۈرۈلگەن نۇرغا (يەنى ئىنجىلغا) ئەگەشتى، اللە ئۇلار توغرۇلۇق خەۋەر بېرىپ مۇنداق دېدى: ﴿**ھەۋارىلار (يەنى ئۇنىڭ تەۋەلىرىدىن ھەقىقىي مۆمىنلەر) ئېيتتى: «اللە ئۈچۈن ساڭا بىز ياردەم بېرىمىز، اللە غا ئىمان ئېيتتۇق، گۇۋاھ بولغىنكى، بىز (پەيغەمبەرلىكىڭگە) بويسۇنغۇچىلارمىز»**﴾.

﴿**بىزنى (ھىدايىتىڭگە) شاھىت بولغانلار قاتارىدا قىلغىن»**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئەبۇھاتەم، ئىبنى ئاbbas رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىزنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممەتلىرى بىلەن بىللە (قىلغىن) دېگەنلىكتۇر.

## يەھۇدىيلارنىڭ ئىسا ئەلەيھىسسالامنى ئۆلتۈرمەكچى بولغانلىقى توغرىسىدا

اللە تائالا يۇقىرىدىكى ئايەتتە بەنى ئىسرائىلدىن خەۋەر بېرىدۇ. ئۇلار ئىسا ئەلەيھىسسالامغا زىيانكەشلىك قىلىش ئۈچۈن بىرلىشىپ، ئۇنى شۇ زاماننىڭ كاپىر پادىشاھىغا چېقىپ دارغا ئاسقۇزۇپ ئۆلتۈرۈۋەتمەكچى بولىدۇ. ئۇلار ئىسا ئەلەيھىسسالامنى كاپىر پادىشاھقا: بۇ يەردە كىشىلەرنى ئازدۇرىدىغان، ئۇلارنى پادىشاھقا بويسۇنۇشتىن توسىدىغان ۋە دادا بىلەن بالىنىڭ ئارىلىقىنى ئايرىۋېتىدىغان بىر كىشى بار، دەپ چاقىدۇ.

ئۇلار پادىشاھنىڭ تېخىمۇ غەزىپىنى كەلتۈرۈش ئۈچۈن ئىسا ئەلەيھىسسالامنى يالغانچى ۋە ھارامدىن تۇغۇلغان بالا، دەپ بوھتان چاپلايدۇ. شۇنىڭ بىلەن پادىشاھ ئۇنى تۇتۇپ كېلىپ قىيناش ۋە دارغا ئېسىش ئۈچۈن ئادەملىرىنى ئەۋەتىدۇ.پادىشاھنىڭ ئادەملىرى ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆيىنىڭ ئەتراپىنى قورشىۋالغاندا، بىز ئۇنى چوقۇم تۇتىۋالىمىز، دەپ گۇمان قىلىدۇ. ئەمەلىيەتتە اللە ئۇنىڭ سۈرىتىنى ئۇنىڭ قېشىدىكى بىر كىشىنىڭ شەكلىگە كىرگۈزۈپ قويۇپ ئۇنى ئۇلاردىن قۇتۇلدۇرۇپ ئۆينىڭ تۈڭلۈكىدىن ئاسمانغا ئېلىپ چىقىپ كېتىدۇ. ئۇنى تۇتۇش ئۈچۈن كەلگەن ئادەملەر ئۆيگە كىرگەندە قاراڭغۇدا ئىسا

ئەلەيھىسسالامنىڭ شەكلىگە كىرگۈزۈپ قويۇلغان كىشىنى ئىسا دەپ گۇمان قىلىپ ئۇنى تۇتۇپ كېلىپ قىيناپ دارغا ئاسىدۇ ۋە ئۇنىڭ بېشىغا بىر تىكەننى قويۇپ قويىدۇ. بۇ اللہ تائالانىڭ ئۇلارغا ئىشلەتكەن تاكتىكىسىدۇر. اللہ تائالا ئۆزىنىڭ پەيغەمبىرىنى ئاسمانغا ئېلىپ چىقىپ كېتىش ئارقىلىق قۇتۇلتۇردى، ئۇلارنى: بىز شەكسىز مەقسەتلىرىمىزگە يەتتۇق، دەپ گۇمان قىلغان ھالەتتە ئازغۇنلۇق ۋە ھەيرانلىق ئىچىدە قالدۇردى. اللہ ئۇلارنىڭ دىللىرىنى قاتۇرۇۋەتتى ۋە ھەقىقەتكە دائىم قارشى تۇرىدىغان خارلىق ئۇلاردىن تاكى قىيامەت كۈنىگىچە ئايرىلمايدىغان قىلىپ قويدى. شۇنىڭ ئۈچۈن اللہ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

**﴿ئۇلار مىكىر ئىشلەتتى (يەنى ئىسا ئەلەيھىسسالامنى ئۆلتۈرمەكچى بولدى)، اللہ ئۇلارنىڭ مىكرىنى بەربات قىلدى (ئىسا ئەلەيھىسسالامنى قۇتقۇزۇپ، ئاسمانغا ئېلىپ چىقىپ كەتتى). اللہ مىكىر قىلغۇچىلارنىڭ جازاسىنى ئوبدان بەرگۈچىدۇر﴾.**

* * * * * * *

إِذْ قَالَ ٱللَّهُ يَـٰعِيسَىٰٓ إِنِّى مُتَوَفِّيكَ وَرَافِعُكَ إِلَىَّ وَمُطَهِّرُكَ مِنَ ٱلَّذِينَ كَفَرُوا۟ وَجَاعِلُ
ٱلَّذِينَ ٱتَّبَعُوكَ فَوْقَ ٱلَّذِينَ كَفَرُوٓا۟ إِلَىٰ يَوْمِ ٱلْقِيَـٰمَةِ ۖ ثُمَّ إِلَىَّ مَرْجِعُكُمْ فَأَحْكُمُ بَيْنَكُمْ فِيمَا
كُنتُمْ فِيهِ تَخْتَلِفُونَ ﴿٥٥﴾ فَأَمَّا ٱلَّذِينَ كَفَرُوا۟ فَأُعَذِّبُهُمْ عَذَابًا شَدِيدًا فِى ٱلدُّنْيَا وَٱلْـَٔاخِرَةِ وَمَا لَهُم
مِّن نَّـٰصِرِينَ ﴿٥٦﴾ وَأَمَّا ٱلَّذِينَ ءَامَنُوا۟ وَعَمِلُوا۟ ٱلصَّـٰلِحَـٰتِ فَيُوَفِّيهِمْ أُجُورَهُمْ ۗ وَٱللَّهُ لَا يُحِبُّ
ٱلظَّـٰلِمِينَ ﴿٥٧﴾ ذَٰلِكَ نَتْلُوهُ عَلَيْكَ مِنَ ٱلْـَٔايَـٰتِ وَٱلذِّكْرِ ٱلْحَكِيمِ ﴿٥٨﴾

*ئۆز ۋاقتىدا اللہ ئېيتتى: «ئى ئىسا!مەن سېنى (ئەجىلىڭ يەتكەندە) قەبزى روھ قىلىمەن، سېنى دەرگاھىمغا كۆتۈرىمەن، (يەنى ئاسمانغا ئېلىپ چىقىمەن). سېنى كاپىرلاردىن پاك قىلىمەن (يەنى سېنى ئۆلتۈرمەكچى بولغان يامانلارنىڭ شەررىدىن ساقلايمەن)، ساڭا ئەگەشكەنلەرنى قىيامەتكىچەكاپىرلاردىن ئۈستۈن قىلىمەن. ئاندىن مېنىڭ دەرگاھىمغا قايتىسىلەر، سىلەر ئىختىلاپ قىلىشقان ئىش (يەنى ئىسانىڭ ئىشى)ئۈستىدە ئاراڭلاردا مەن ھۆكۈم چىقىرىمەن﴿55﴾.كاپىرلارغا بولسا دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە قاتتىق ئازاپ قىلىمەن، ئۇلارغا (ئۇلاردىن اللہ نىڭ ئازابىنى توسىدىغان) ھېچ مەدەتكار بولمايدۇ» ﴿56﴾.ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەل قىلغانلارغا كەلسەك، اللہ ئۇلارنىڭ (قىلغان ياخشى ئەمەللىرىنىڭ)ئەجرىنى تولۇق بېرىدۇ. اللہ زالىملارنى دوست تۇتمايدۇ (زالىملارنى دوست تۇتمايدىغان زات قانداقمۇ بەندىلىرىگە زۇلۇم قىلسۇن؟)﴿57﴾. (ئى مۇھەممەد!) بۇ بولسا ساڭا بىز ئوقۇپ بېرىۋاتقان ئايەتلەردۇر ۋە ھېكمەتلىك قۇرئاندۇر﴿58﴾.*

## ئايەتتىكى «قەبزى روھ قىلىمەن» دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى توغرىسىدا

**﴿«ئى ئىسا! مەن سېنى (ئەجىلىڭ يەتكەندە) قەبزى روھ قىلىمەن، سېنى دەرگاھىمغا كۆتۈرىمەن، (يەنى ئاسمانغا ئېلىپ چىقىمەن)»﴾** بۇ ئايەتتىكى "قەبزى روھ قىلىمەن" دېگەن سۆزدىن ئۇخلىتىپ قويىمەن، دېگەن مەنە كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

الله تائالا ''قەبزى روھ قىلىمەن'' دېگەن سۆزنى نۇرغۇنلىغان ئايەتلەردە ئۇيقۇ مەنىسىدە ئىشلەتتى. تۆۋەندىكى بۇ ئايەتلەر شۇ ئايەتلەرنىڭ قاتارىدىندۇر: ﴿الله سىلەرنى كېچىسى ئۇخلىتىدۇ﴾[1] ﴿ئىنسانلار ئۆلىدىغان چاغلىرىدا، الله ئۇلارنىڭ جانلىرىنى ئالىدۇ، ئۆلمىگەنلەرنىڭ جانلىرىنى ئۇخلىغان[2] چاغلىرىدا ئالىدۇ﴾[3].

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇيقۇسىدىن ئويغانغاندا تۆۋەندىكى دۇئانى ئوقۇيتتى: «بىزنى ئۆلتۈرگەندىن كېيىن تىرىلدۈرگەن الله تائالاغا ھەمدۇ سانالار بولسۇن، قىيامەت كۈنى قايتىدىغان جاي الله تائالانىڭ دەرگاھىدۇر»[4].

الله تائالانىڭ: ﴿يەنە ئۇلار نىڭ كۇفرى (يەنى ئىسا ئەلەيھىسسالامنى ئىنكار قىلغانلىقلىرى) ئۈچۈن ۋە مەريەمگە چوڭ بوھتان چاپلىغانلىقلىرى ئۈچۈن (ئۇلارغا لەنەت قىلدۇق). يەنە الله نىڭ رەسۇلى ئىسا ئىبن مەريەمنى ھەقىقەتەن ئۆلتۈردۇق دېگەنلىكلىرى ئۈچۈن (ئۇلارغا لەنەت قىلدۇق). ۋەھالەنكى، ئۇلارنىڭ ئىسانى ئۆلتۈرگىنىمۇ يوق، دارغا ئاسقىنىمۇ يوق ۋە لېكىن ئۇلارغا شۈبھە سېلىندى، (ئىسانى ئاستۇق دەپ گۇمان قىلىپ، ئىسا ئەلەيھىسسالامغا ئوخشاپ قالغان باشقا بىرسىنى ئاستى)، ئىسا توغرىسىدا ئىختىلاپ قىلىشقانلار ھەقىقەتەن ئۇنىڭ ئۆلتۈرۈلگەنلىكى (مەسىلىسى) دە، شۈبھىدىدۇر. ئۇلار بۇ (ئىشنىڭ ھەقىقىتى) نى بىلمەيدۇ، گۇمانغىلا ئاساسلىنىدۇ، ئۇلار ئىسانى جەزمەن ئۆلتۈرمىدى. بەلكى، الله ئۇنى ئۆزتەرىپىگە كۆتۈردى (يەنى ئىسانى الله ئۇلارنىڭ شەررىدىن قۇتۇلدۇرۇپ تىرىك ھالدا ئاسمانغا ئېلىپ چىقىپ كەتتى). الله غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر. ئەھلى كىتابتىن (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالاردىن) ھەرقانداق جان ئۈزۈش ئالدىدا ئۇنىڭغا (يەنى ئىسانىڭ ھەق پەيغەمبەرلىكى ۋە الله نىڭ بەندىسى ئىكەنلىكىگە) ئىمان ئېيتىدۇ. ئىسا قىيامەت كۈنى ئۇلار (يەھۇدىيلارنىڭ ئىسانى دارغا ئاستۇق دېگەن دەۋاسىنىڭ ۋە ناسارالارنىڭ ئىسا الله نىڭ ئوغلى دېگەن دەۋاسىنىڭ يالغانلىقى) غا گۇۋاھ بولىدۇ﴾[5] دېگەن ئايەتلىرىدىكى: **﴿ئەھلى كىتابتىن (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالاردىن) ھەرقانداق جان ئۈزۈش ئالدىدا ئۇنىڭغا (يەنى ئىسانىڭ ھەق پەيغەمبەرلىكى ۋە الله نىڭ بەندىسى ئىكەنلىكىگە) ئىمان ئېيتىدۇ﴾** دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى: ئىسا ئەلەيھىسسالام قىيامەت بولۇشتىن بۇرۇن زېمىنغا چۈشۈرۈلىدۇ دېگەنلىكتۇر. بۇ چاغدا ئەھلى كىتابلارنىڭ ھەممىسى ئىسا ئەلەيھىسسالام ئۆلۈپ كېتىشتىن بۇرۇن ئۇنىڭغا ئىمان كەلتۈرىدۇ. چۈنكى، ئەھلى كىتابلارنىڭ ئۆزلىرىنىڭ دىنىدا قېلىش شەرتى بىلەن مۇسۇلمانلارغا تۆلەيدىغان تۆلەمنى ئۇلاردىن بىكار قىلىۋېتىپ ئۇلاردىن ئىسلامدىن باشقىسىنى قوبۇل قىلمايدۇ.

**﴿مەن سېنى (ئەجىلىڭ يەتكەندە) قەبزى روھ قىلىمەن﴾** بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئەبۇھاتەم، ھەسەننىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۇيقۇ ئۆلۈمدۇر، الله ئىسا ئەلەيھىسسالامنى ئۇيقۇلۇق ھالىتىدە ئاسمانغا ئېلىپ چىقىپ كەتتى.

## ئىسا ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن دىنىنىڭ ئۆزگەرتىۋېتىلگەنلىكى توغرىسىدا

[1] سۈرە ئەنئام 60 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] بۇ ئايەتلەردە «قەبزى روھ» دېگەن سۆزنى ئۇيقۇ مەنىسىدە ئىشلەتتى.
[3] سۈرە زۇمەر 42 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] «ئەلھەمدۇلىللا ھىللەزى ئەھيانا بەئدە مائەماتەنا ۋە ئىلەيھىن نۇشۇر».
[5] سۈرە نىسا 156 — 159 - ئايەتكىچە.

**﴿سېنى كاپىرلاردىن پاك قىلىمەن (يەنى سېنى ئۆلتۈرمەكچى بولغان يامانلارنىڭ شەررىدىن ساقلايمەن)﴾** يەنى مەن سېنى ئاسمانغا ئېلىپ چىقىپ كېتىش ئارقىلىق ساقلايمەن.

**﴿ساڭا ئەگەشكەنلەرنى قىيامەتكىچە كاپىرلاردىن ئۈستۈن قىلىمەن﴾** بۇ ھەقىقەتەن الله دېگەندەك بولدى. يەنى الله ئىسا ئەلەيھىسسالامنى ئاسمانغا ئېلىپ چىقىپ كەتكەندىن كېيىن ئۇنىڭ ئۈممەتلىرى گۇرۇھ گۇرۇھقا بۆلۈنۈپ كەتتى. ئۇلارنىڭ ئىچىدىن الله تائالا ئىسا ئەلەيھىسسالام ئارقىلىق ئەۋەتكەن ھەقىقەت بىلەن ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ الله تائالانىڭ بەندىسى، پەيغەمبىرى ۋە بەندىسىنىڭ ئوغلى ئىكەنلىكىگە ئىشەنگەنلەرمۇ، ھەددىدىن ئېشىپ ئۇنى الله تائالانىڭ ئوغلى دەپ دەۋا قىلغانلارمۇ بولدى. بىر تۈركۈم كىشىلەر ئۇنى ئىلاھ دەپمۇ ئاتاشتى، يەنە بىر تۈركۈم كىشىلەر بولسا ئۇ (الله، مەريەم ۋە ئىسا ئەلەيھىسسالامدىن تەركىب تاپقان ئىلاھنىڭ) ئۈچىنچىسى دەپمۇ قاراشتى. الله ئۇلارنىڭ بۇ سۆزلىرىنىڭ ھەممىسىنى قۇرئاندا كەلتۈرۈپ خاتا گۇماندا بولغان ھەر بىر گۇرۇھقا رەددىيە بەردى. كىشىلەرنىڭ بۇ ھالىتى ئۈچيۈز يىل داۋاملاشتى. ئاندىن يۇنانىنىڭ پادىشاھلىرىدىن بولغان قۇستانتىن ئىسىملىك بىر پادىشاھ خرىستىئان دىنىغا كىردى. (ئۇنىڭ خرىستىئان دىنىغا كىرىشتىكى سەۋەبى شۇكى) ئۇ ئەسلىدە پەيلاسوپ بولۇپ، خرىستىئان دىنىنى بۇزۇش مەقسىتىدە ھىيلىگەرلىك بىلەن خرىستىئان دىنىغا كىرگەن، دەپ قارالدى.

ئۇ (خرىستىئان دىنىنىڭ ھەقىقىتىنى) بىلمەي كىرگەن دېگەن كۆز قاراشلارمۇ بار. مەيلى قانداق بولسۇن، ئۇ خرىستىئان بولغاندىن كېيىن، ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئېلىپ كەلگەن دىنىنى ئۆزگەرتىۋەتتى. ئۇنىڭغا (بەزى نەرسىلەرنى) قوشتى ۋە ئۇنىڭدىن (بەزى نەرسىلەرنى) كېمەيتىۋەتتى. يوق بولغان قانۇنلار يولغا قويۇلدى. ئۇ ئۆز زامانىسىدا چوشقىنىڭ گۆشىنى ھالال قىلىپ بەردى. ئۇلار ئۇنىڭ ئۈچۈن شەرققە قاراپ ئىبادەت قىلدى ۋە ئۇنىڭ ئىسا ئۈچۈن چىركاۋلارنى لايىھەلىدى (يەنى ئۇنىڭ سۈرەتلىرى چىركاۋلارغا قويۇلدى ياكى سىزىلدى). ئۇلار ئۇ پادىشاھنىڭ قىلغان بىر گۇناھى ئۈچۈن روزىلىرىنىڭ مۇددىتىگە ئون كۈن قوشۇپ قويىدى. ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنى ئۆزگىرىپ قۇستانتىنىنىڭ دىنىغا ئايلىنىپ قالدى. ئۇ پادىشاھ خرىستىئانلار ئۈچۈن ئون ئىككى مىڭدىن ئارتۇق چىركاۋ ۋە ئىبادەت قىلىدىغان ئورۇن سېلىپ بەردى ۋە ئۆزىنىڭ نامىدا بىر شەھەر بىنا قىلدۇردى. پادىشاھ جەمەتىمۇ ئۇنىڭغا ئەگەشتى، ئۇلار بۇ ئىشلارنىڭ ھەممىسىدە يەھۇدىيلارغا بېسىم ئىشلىتىش بىلەن ئۇلاردىن ئۈستۈن تۇردى. الله تائالا ئۇلارغا يەھۇدىيلار ئۈستىدىن غەلىبە قىلىشقا كۈچ قۇۋۋەت ئاتا قىلدى. چۈنكى، ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئوخشاش كاپىر بولسىمۇ (لېكىن) خرىستىئانلار يەھۇدىيالارغا قارىغاندا ھەقكە يېقىنراقتۇر. ئۇلارنىڭ ھەممىسىگە الله تائالانىڭ لەنەتلىرى بولسۇن!

الله تائالا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەندە، ئۇنىڭغا ئىمان كەلتۈرگەن كىشى الله تائالاغا، ئۇنىڭ پەرىشتىلىرىگە، كىتابلىرىغا ۋە پەيغەمبەرلىرىگە توغرا ئۇسۇلدا ئىشەنگەچكە، بۇلار يەر يۈزىدىكى ھەر بىر پەيغەمبەرنىڭ ئەگەشكۈچىلىرى ھېسابلاندى. چۈنكى، ئۇلار بارلىق ھەقىقەتكە ئىشىنىشكە چاقىرغان، ئادەم ئەۋلادىنىڭ ئېسىلى ۋە پەيغەمبەرلەرنىڭ ئاخىرقىسى ۋە بولغان ساۋاتسىز، پەيغەمبەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئىشەندى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار پەيغەمبەرلەرنىڭ ئېلىپ كەلگەن دىنىنى ئۆزگەرتىۋېتىپ تۇرۇپ ئۆزلىرىنى ئۇنىڭ دىنىدا ۋە ئۇنىڭ يولىدا، دەپ گۇمان قىلىدىغان ۋە ھەر بىر پەيغەمبەرنىڭ ئۈممەتلىرىگە قارىغاندا شۇ پەيغەمبەرگە ئەڭ يېقىن ئۈممەت دەپ سانايدىغان بولدى. شۇڭا (ھەممە پەيغەمبەرلەرنىڭ ئېلىپ كەلگەن دىنىغا) ئۆزگىرىش كىرگەنلىكى ئۈچۈن الله مۇھەممەد

ئەلەيهىسسالامنى تا قىيامەت كۈنىگىچە ئۆزگەرمەيدىغان ۋە ھەممە دىندىن ئۈستۈن تۇرىدىغان بىر ھەق دىن بىلەن ئەۋەتىش ئارقىلىق، ھەممە پەيغەمبەرلەرنىڭ ئىلىپ كەلگەن شەرىئەتلىرىنىڭ ئۆزگەرتىلىپ كەتمىگەن ھۆكۈملىرىنىمۇ ئەمەلدىن قالدۇردى، شۇنىڭ بىلەن الله تائالا پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ ساھابىلىرىغا زېمىننىڭ شەرق ۋە غەرب تەرەپلىرىنى ئېچىپ بەردى. ئۇلار كۆپ مەملىكەتلەرگە ئىگە بولدى. كۆپ دۆلەتلەر ئۇلارغا بويسۇندى. ئۇلار ئىراننىڭ پادىشاھى كىسرانىڭ پادىشاھلىقىنىمۇ پاچاقلاپ تاشلىدى. رۇمنىڭ پادىشاھى قەيسەرنىمۇ بويسۇندۇردى ۋە ئۇ ئىككى پادىشاھنىڭ بايلىقلىرىنى ئولجا ئالدى. مۇھەممەد ئەلەيهىسسالام ئەينى ۋاقىتتا پەرۋەردىگارىنىڭ بىلدۈرۈشى بىلەن ئۇلارغا خەۋەر بەرگەندەك ئۇ بايلىقلار الله تائالانىڭ يولىدا ئىشلىتىلدى.

الله تائالا بۇ ئىشتىن خەۋەر بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿الله ئىچىڭلاردىكى ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان كىشىلەرگە، ئۇلاردىن بۇرۇن ئۆتكەنلەرنى زېمىندا ھۆكۈمران قىلغاندەك، ئۇلارنىمۇ چوقۇم ھۆكۈمران قىلىشنى، ئۇلار ئۈچۈن تاللىغان دىننى چوقۇم مۇستەھكەم قىلىپ بېرىشنى ۋە ئۇلارنىڭ قورقۇنچىسىنى ئامانلىققا ئايلاندۇرۇپ بېرىشنى ۋەدە قىلدى، ئۇلار ماڭا ئىبادەت قىلىدۇ، ماڭا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەيدۇ﴾[1] شۇڭا ئۇلار ئىسا ئەلەيهىسسالامغا ھەقىقىي ئىمان كەلتۈرگەن ئىدى. خرىستىئانلاردىن شامنىڭ شەھەرلىرىنى تارتىۋالدى. ئۇلار خرىستىئانلارنى رۇمغا كۆچۈرىۋەتتى، شۇنىڭ بىلەن ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ شەھىرى قۇستانتىنىغا كۆچۈپ كەتتى. ئىسلام ۋە مۇسۇلمانلار قىيامەت كۈنىگىچە خرىستىئانلاردىن ئۈستۈن تۇرىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ئۆزىنىڭ ئۈممىتىگە بۇ ئۈممەتنىڭ ئاخىرى پات ئارىدا قۇستانتىننى ئېچىپ، ئۇنىڭ ئىچىدىكى مال ـ دۇنيانىڭ ھەممىسىنى ئولجا ئالىدىغانلىقى ۋە رۇملۇقلارنىڭ ناھايىتى چوڭ قىرغىن قىلىنىدىغانلىقىدىن خەۋەر بەردى.

## دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ ئازابى بىلەن كاپىرلارغا تەھدىت سېلىش توغرىسىدا

**﴿«ئى ئىسا!مەن سېنى (ئەجىلىڭ يەتكەندە) قەبزى روھ قىلىمەن، سېنى دەرگاھىمغا كۆتۈرىمەن، (يەنى ئاسمانغا ئېلىپ چىقىمەن). سېنى كاپىرلاردىن پاك قىلىمەن (يەنى سېنى ئۆلتۈرمەكچى بولغان يامانلارنىڭ شەررىدىن ساقلايمەن)، ساڭا ئەگەشكەنلەرنى قىيامەتكىچە كاپىرلاردىن ئۈستۈن قىلىمەن.ئاندىن مېنىڭ دەرگاھىمغا قايتىسىلەر، سىلەر ئىختىلاپ قىلىشقان ئىش (يەنى ئىسانىڭ ئىشى) ئۈستىدە ئاراڭلاردا مەن ھۆكۈم چىقىرىمەن. كاپىرلارغا بولسا دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە قاتتىق ئازاب قىلىمەن، ئۇلارغا (ئۇلاردىن الله نىڭ ئازابىنى توسىدىغان) ھېچ مەدەتكار بولمايدۇ»﴾** الله تائالا بۇ ئايەتتە دېگەندەك يەھۇدىيلاردىن ئىسا ئەلەيهىسسالامغا كاپىر بولغانلارنى، ياكى خرىستىئانلاردىن ئىسا ئەلەيهىسسالام توغرىسىدا ھەددىدىن ئېشىپ (ئۇنى الله ياكى الله تائالانىڭ ئوغلى ياكى ئۈچەيلەندىن ئۈچ تەركىب تاپقان ئىلاھنىڭ ئۈچىنچىسى) دېگەنلەرنى دۇنيادا ئۆلتۈرۈش، ئەسىرگە چۈشۈرۈش، ماللارنى ۋە دۆلەتلەرنى ئۇلارنىڭ قوللىرىدىن يوق قىلىۋېتىش بىلەن ئازابلىدى. ئاخىرەتتە ئۇلارغا بولىدىغان ئازاب تېخىمۇ قاتتىق ۋە قېيىندۇر. ﴿ئۇلارنى الله نىڭ ئازابىدىن ساقلىغۇچى بولمايدۇ﴾[2].

**﴿ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەل قىلغانلارغا كەلسەك، الله ئۇلارنىڭ (قىلغان ياخشى ئەمەللىرىنىڭ) ئەجرىنى تولۇق بېرىدۇ﴾** يەنى دۇنيادا ياردەم بېرىش ۋە غەلىبە ئاتا قىلىش بىلەن ئاخىرەتتە

---

[1] سۈرە نۇر 55 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە رەئد 34 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئالىي دەرىجىلىك جەننەتلەر بىلەن مۇكاپاتلاشنى ئىشارەت قىلىدۇ. ﴿الله زالىملارنى دوست تۇتمايدۇ (زالىملارنى دوست تۇتمايدىغان زات قانداقمۇ بەندىلىرىگە زۇلۇم قىلسۇن؟)﴾.

**﴿(ئى مۇھەممەد!) بۇ بولسا ساڭا بىز ئوقۇپ بېرىۋاتقان ئايەتلەردۇر ۋە ھېكمەتلىك قۇرئاندۇر﴾**

يەنى ئى مۇھەممەد! بىز ساڭا ئىسا ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ تۇغۇلغانلىقى توغرىسىدا سۆزلەپ بەرگەن بۇ ئىشلار الله تائالا ئۇنى ساڭا ۋەھيي ئارقىلىق خەۋەر قىلغان، لەۋھۇلمەھفۇزدىن ساڭا چۈشۈرگەن ۋە ھېچقانداق شەك بولمىغان نەرسىلەرنىڭ ۋەھيىلىرىدىندۇر.

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئەنە شۇ ئىسا ئىبنى مەريەمنىڭ قىسسىسىدۇر. ئىسا ئۇلار دەتالاش قىلىۋاتقان ئۆزىنىڭ ئىشىنىڭ (ھەقىقىتى) ئۈستىدە ھەق گەپنى قىلدى. «الله نىڭ شەنىگە بالىسى بولۇش لايىق ئەمەس، الله (بالىدىن، شېرىكتىن) پاكتۇر، الله بىرەر ئىش قىلىشنى ئىرادە قىلسا، ئۇنىڭغا، ۋۇجۇتقا كەل، دەيدۇ ـ دە، ئۇ ۋۇجۇتقا كېلىدۇ﴾[1].

* * * * * * *

إِنَّ مَثَلَ عِيسَىٰ عِندَ ٱللَّهِ كَمَثَلِ ءَادَمَ ۖ خَلَقَهُۥ مِن تُرَابٍ ثُمَّ قَالَ لَهُۥ كُن فَيَكُونُ ﴿٥٩﴾ ٱلْحَقُّ مِن رَّبِّكَ فَلَا تَكُن مِّنَ ٱلْمُمْتَرِينَ ﴿٦٠﴾ فَمَنْ حَآجَّكَ فِيهِ مِنۢ بَعْدِ مَا جَآءَكَ مِنَ ٱلْعِلْمِ فَقُلْ تَعَالَوْا۟ نَدْعُ أَبْنَآءَنَا وَأَبْنَآءَكُمْ وَنِسَآءَنَا وَنِسَآءَكُمْ وَأَنفُسَنَا وَأَنفُسَكُمْ ثُمَّ نَبْتَهِلْ فَنَجْعَل لَّعْنَتَ ٱللَّهِ عَلَى ٱلْكَـٰذِبِينَ ﴿٦١﴾ إِنَّ هَـٰذَا لَهُوَ ٱلْقَصَصُ ٱلْحَقُّ ۚ وَمَا مِنْ إِلَـٰهٍ إِلَّا ٱللَّهُ ۚ وَإِنَّ ٱللَّهَ لَهُوَ ٱلْعَزِيزُ ٱلْحَكِيمُ ﴿٦٢﴾ فَإِن تَوَلَّوْا۟ فَإِنَّ ٱللَّهَ عَلِيمٌۢ بِٱلْمُفْسِدِينَ ﴿٦٣﴾

*شۈبھىسىزكى، الله نىڭ نەزىرىدە ئىسانىڭ مىسالى (ئۇ ئاتىسىز يارىتىلغانلىقتىن) ئادەمنىڭ (يەنى ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ) مىسالىغا ئوخشايدۇ. ئادەمنى الله (ئاتا ـ ئانىسىز) تۇپراقتىن ياراتتى، ئاندىن ئۇنىڭغا: «ۋۇجۇتقا كەل» دېدى ـ دە، ئۇ ۋۇجۇتقا كەلدى (ئىسانىڭ ئىشى ئادەمنىڭ ئىشىدىن ئەجەبلىنەرلىك ئەمەس)﴾[59]. (ئىسا ھەققىدىكى بۇسۆز) الله تەرىپىدىن نازىل بولغان ھەقىقەتتۇر، سەن شەك قىلغۇچىلاردىن بولمىغىن﴾[60]. سەن ئىسا توغرۇلۇق ھەقىقىي مەلۇماتقا ئىگە بولغىنىڭدىن كېيىن، كىملەركى سەن بىلەن مۇنازىرىلەشسە، سەن ئۇلارغا: «كېلىڭلار، ئوغۇللىرىمىزنى ۋە ئوغۇللىرىڭلارنى، ئاياللىرىمىزنى ۋە ئاياللىرىڭلارنى، ئۆزلىرىمىزنى ۋە ئۆزلىرىڭلارنى يىغىپ، الله نىڭ لەنىتى يالغانچىلارغا بولسۇن، دەپ الله غا يالۋۇرۇپ دۇئا قىلايلى» دېگىن﴾[61]. شۈبھىسىزكى، بۇ ئەلۋەتتە راست قىسسىدۇر. بىر الله دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، الله ھەقىقەتەن غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر﴾[62]. ئەگەر ئۇلار (ئىماندىن) يۈز ئۆرۈسە (ئۇلار بۇزغۇنچىلاردۇر)، شۈبھىسىزكى، الله بۇزغۇنچىلارنى بىلىپ تۇرىدۇ﴾[63].*

[1] سۈرە مەريەم 34 - 35 - ئايەتلەر.

## ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ يارىتىلىشىنىڭ ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ يارىتىلىشىغا ئوخشىشىپ كېتىدىغانلىقى توغرىسىدا

﴿**شۈبھىسىزكى، اللە نىڭ نەزىرىدە ئىسانىڭ مىسالى**﴾ يەنى اللە تائالانىڭ ئىسانى دادىسىز يارىتىشى ﴿**(ئۇ ئاتىسىز يارىتىلغانلىقتىن) ئادەمنىڭ (يەنى ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ) مىسالىغا ئوخشايدۇ**﴾ شەكسىز اللە تائالا ئادەمنى دادىسىز ۋە ئانىسىز ياراتتى. بەلكى، ﴿**ئادەمنى اللە (ئاتا ـ ئانىسىز) تۇپراقتىن ياراتتى**﴾ يەنى ئادەم ئەلەيھىسسالامنى دادىسىز ۋە ئانىسىز ياراتقان زات ئىسا ئەلەيھىسسالامنى (دادىسىز) يارىتىشقا ئەلۋەتتە قادىردۇر، ئەگەر ئىسا ئەلەيھىسسالام دادىسىز يارىتىلغانلىقى ئۈچۈن ئۇنى اللە تائالانىڭ ئوغلى دەپ دەۋا قىلىش دۇرۇس بولسا ئادەمنىمۇ اللە تائالانىڭ ئوغلى دەپ دەۋا قىلىش ئەلۋەتتە دۇرۇس بولىدۇ ۋە لېكىن ھەممە دىنلاردا بىردەك ئادەم ئەلەيھىسسالامنى اللە تائالانىڭ ئوغلى دەپ دەۋا قىلىش توغرا ئەمەستۇر. ئۇنداق بولغاندا ئۇ دەۋانى ئىسا ئەلەيھىسسالام ھەققىدە قىلىش تېخىمۇ توغرا ئەمەستۇر ۋە لېكىن اللە تائالا قالغان مەخلۇقاتلارنى بىر ئەركەك ۋە بىر چىشىدىن ياراتقىنىغا ئوخشاش ئادەم ئەلەيھىسسالامنى دادىسىز ۋە ئانىسىز، ھاۋانى ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن ئانىسىز ۋە ئىسانى ئانىدىن دادىسىز يارىتىش بىلەن ئۆزىنىڭ قۇدرىتىنى مەخلۇقاتلىرىغا كۆرسىتىشنى خالىدى. شۇڭا اللە تائالا مەريەم سۈرىسىدە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇنى كىشىلەرگە قۇدرىتىمىزنى كۆرسىتىدىغان) دەلىل ۋە بىز تەرەپتىن بولغان مەرھەمەت قىلدۇق﴾[1].

﴿**(ئىسا ھەققىدىكى بۇسۆز) اللە تەرىپىدىن نازىل بولغان ھەقىقەتتۇر، سەن شەك قىلغۇچىلاردىن بولمىغىن**﴾ يەنى بۇ ئىسا توغرىسىدىكى ئەڭ راست سۆزدۇر بۇنىڭدىن باشقا راست سۆز يوقتۇر.

## ئىسا ئەلەيھىسسالام توغرىسىدا يالغان ئېيتقۇچىلارغا اللە تائالانىڭ لەنىتىنى تىلەپ دۇئا قىلىشقا چاقىرىش توغرىسىدا

اللە تائالا ئۆزىنىڭ پەيغەمبىرى ئىسا ئەلەيھىسسالام ھەققىدىكى پاكىتلار ئاشكارا بولغاندىن كېيىن، ئۇ توغرىسىدا ھەقىقەتكە قارشى چىققان كىشى بىلەن اللە تائالانىڭ لەنىتىنى تىلەپ دۇئا قىلىشىشقا پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى بۇيرۇپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**سەن ئىسا توغرۇلۇق ھەقىقىي مەلۇماتقا ئىگە بولغىنىڭدىن كېيىن، كىملەركى سەن بىلەن مۇنازىرىلەشسە، سەن ئۇلارغا: «كېلىڭلار، ئوغۇللىرىمىزنى ۋەئوغۇللىرىڭلارنى، ئاياللىرىمىزنى ۋە ئاياللىرىڭلارنى، ئۆزلىرىمىزنى ۋە ئۆزلىرىڭلارنى يىغىپ، اللە نىڭ لەنىتى يالغانچىلارغا بولسۇن، دەپ اللە غا يالۋۇرۇپ دۇئا قىلايلى» دېگىن**﴾ يەنى بىزدىن ياكى سىلەردىن بولغان (يالغانچىلارنىڭ زىيىنىغا)، (اللە غا) يالۋۇرۇپ دۇئا قىلىمىز.

سۈرىنىڭ بېشىدىن باشلاپ بۇ يەرگە كەلگۈچە بولغان ئايەتلەر نەجران قەبىلىسىدىن كەلگەن خرىستىئان ئەلچىلەر توغرىسىدا چۈشكەن. بۇ خرىستىئان ئەلچىلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ، ئىسا ئەلەيھىسسالام توغرىسىدا مۇنازىرىلىشىشكە باشلىدى، ئۇلار ئىسا ئەلەيھىسسالامدا ئىلاھلىق ۋە ئىلاھلىق سۈپەت بار دەپ گۇمان قىلاتتى.

---

[1] سۈرە مەريەم 21 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق ئىبنى يەسار ۋە باشقىلار دېگەندەك اللہ تائالا ئۇلارغا رەددىيە بېرىش ئۈچۈن بۇ سۈرىنىڭ باش قىسمىنى چۈشۈردى. ئىبنى ئىسھاق ۋە باشقىلار مۇنداق دەيدۇ: نەجران قەبىلىسىدىن بولغان خرىستىئانلارنىڭ ئاتمىش كىشىدىن تەركىب تاپقان ئەلچىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كەلدى. بۇلارنىڭ ئىچىدە ئۇلارنىڭ كاتتىباشلىرىدىن 14 كىشى بار ئىدى. ئۇن تۆت كىشى بۇلارنىڭ ھەممە ئىشىغا مەسئۇل ئىدى. بۇلار: ئاقىب (ئۇنىڭ ئىسمى ئابدۇلمەسىھ)، سەييىد (ئۇنىڭ ئىسمى ئەيھەم)، بەكرى ئىبنى ۋائىلنىڭ بىر تۇغقۇنى ئەبۇھارىس ئىبنى ئەلقەمە، ئۇۋەيس ئىبنى ھارىس، زەيد، قەيس، يەزىد، نەبىھ، خۇۋەيلىد، ئەمرى، خالىد، ئابدۇللاھ ۋە يۇھەننەس قاتارلىقلار ئىدى. بۇ ئون تۆت كىشىنىڭ ئىشلىرىغا ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ئۈچ كىشى مەسئۇل ئىدى. ئۇلار: ئاقىب، بۇ ئۇلارنىڭ باشلىقى بولۇپ، ئۇلارنىڭ ئۆتكۈر پىكىرلىك مەسلىھەتچىسى ئىدى. ھەر قانداق ئىش ئۇنىڭ دېگىنىدەك بولاتتى. سەييىد، بۇ ئۇلارنىڭ ئالىمى، بولۇپ ئۇلارنىڭ سەپەر ۋە ئىجتىمائىي ئىشلىرىغا مەسئۇل ئىدى. ئەبۇھارىس ئىبنى ئەلقەمە، بۇ ئۇلارنىڭ دىنىي ئالىمى ۋە ئىمامى ئىدى. ئۇ ئۇلارنىڭ مەكتەپلىرىگە مەسئۇل ئىدى. بۇ ئەسلىدە بەكرى ئىبنى ۋائىل جەمەتىدىن بولغان ئەرەب بولۇپ، ئۇ خرىستىئان دىنىغا كىرگەن ئىدى، شۇنىڭ بىلەن رۇملۇقلار ۋە ئۇلارنىڭ پادىشاھلىرى ئۇنى چوڭ بىلىپ، ئۇنى ناھايىتى ھۆرمەتلىدى. ئۇنىڭ ئۈچۈن چىركاۋلارنى سېلىپ بەردى ۋە مال ـ مۈلۈك بىلەن تەمىنلىدى. ئۇلار ئۇنىڭ خرىستىئان دىنىدا چىڭ تۇرىدىغانلىقىنى بىلگەنلىكى ئۈچۈن ئۇنى ئۆزلىرىگە خىزمەت قىلدۇردى. ئۇ بۇرۇنقى كىتابلاردىن ئالغان بىلىمىگە ئاساسەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىشىنى ۋە ئۇنىڭ سۈپىتىنى بىلەتتى، لېكىن ئۇنىڭ خرىستىئان دىنىدا ئېرىشكەن يۈز ئابرۇيى ئۇنىڭ ئۇ دىندا نادانلارچە قېلىشقا سەۋەبچى بولدى».

ئىبنى ئىسھاق، مۇھەممەد ئىبنى جەئفەر ئىبنى زۇبەير ماڭا مۇنداق دەپ سۆزلەپ بەردى دەيدۇ: «ئەلچىلەر مەدىنىگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كەلدى. ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كىرگەندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەسچىتتە ئەسىر نامىزىنى ئوقۇۋاتقان ئىدى. ئەلچىلەرنىڭ ئۈستىدە گۈل چىكىلگەن كىيىملەر بار ئىدى. ئۇلار ھارىس ئىبنى كەئىب جەمەتىنىڭ تۆگىلىرىنى مىنىپ كەلگەن ئىدى». مۇھەممەد ئىبنى جەئفەر ئىبنى زۇبەير ۋە ساھابىلەردىن ئۇلارنى كۆرگەن كىشىلەر: بىز ئۇلاردىن كېيىن ئۇلارغا ئوخشاش بىر ئەلچىنىڭ كەلگەنلىكىنى كۆرمىدۇق، دېگەن ئىدى.

ئۇلارنىڭ نامىزىنىڭ ۋاقتى كىرگەندە، ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەسچىتتە ناماز ئوقۇماقچى بولدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلەرگە: «ئۇلارنى مەيلىگە قويۇۋەتڭلار» دېدى. ئۇلار شەرققە قاراپ ناماز ئوقۇدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدىن ئەبۇھارىس ئىبنى ئەلقەمە ۋە ئاقىب ئابدۇلمەسىھ ياكى سەييىد ئەيھەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن سۆزلەشتى. ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئۆزئارا ئىختىلاپ مەۋجۇد بولسىمۇ، ھەممىسى پادىشاھنىڭ دىنىدىكى خرىستىئانلاردىن ئىدى. ئۇلار ئىسا ئەلەيھىسسالام ئىلاھتۇر، ئۇ اللہ تائالانىڭ ئوغلىدۇر، ئۇ (ئۈچ) ئىلاھنىڭ ئۈچىنچىسىدۇر، دېدى. اللہ تائالا ئۇلارنىڭ بوھتان قىلغان سۆزلىرىدىن پاكتۇر! باشقا خرىستىئانلارنىڭ سۆزلىرىمۇ شۇنىڭغا ئوخشاشتۇر. ئۆزلىرىنىڭ ئىسا ئىلاھتۇر دېگەن سۆزىگە ئۇنىڭ ئۆلۈكنى تىرىلدۈرگەنلىكى، تۇغما كورنى، ئاق كېسەلنى ۋە باشقا كېسەللەرنى ساقايتقانلىقى، غەيب ئىشلاردىن خەۋەر بەرگەنلىكى ۋە لايدىن ئۇچار قۇشلارنىڭ سۈرىتىنى ياساپ، ئۇنىڭغا پۈۋلىشى بىلەن جان كىرگۈزۈپ ئۇچۇرتقانلىقى قاتارلىقلارنى دەلىل قىلىپ كەلتۈردى. ئەمەلىيەتتە بۇ ئىشلارنىڭ ھەممىسى اللہ تائالانىڭ بۇيرۇقى بىلەن بولغاندۇر. اللہ بۇ ئىشلارنى كىشىلەرگە (ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكىگە) ئالامەت قىلىپ بەردى. خرىستىئانلار ئىسا اللہ تائالانىڭ

ئوغلى دېگەن سۆزىگە ئۇنىڭ كىشىلەرگە تونۇش بولغان بىر دادىسىنىڭ يوقلۇقى، بۇشۇكتە تۇرۇپ سۆزلىگەنلىكى، ئۇنىڭدىن بۇرۇن ئادەم باللىرىدىن ھېچكىمنىڭ بۇنداق كىچىك چېغىدا سۆزلەپ باقمىغانلىقى توغرىسىدىكى قاراشلىرىنى دەلىل قىلىپ كەلتۈرىدۇ. ئۇلار "ئۈچ ئىلاھنىڭ ئۈچىنچىسى" دېگەن سۆزىگە الله تائالانىڭ: «بىز قىلدۇق بىز بۇيرۇدۇق، بىز ياراتتۇق ۋە بىز ھۆكۈم قىلدۇق» (دەپ كۆپلۈك تەلەپپۇزى بىلەن كەلتۈرگەن) سۆزىنى دەلىل قىلىپ كەلتۈرىدۇ. ئۇلار ئەگەر (الله) بىر بولغان بولسا: «مەن قىلدىم، ھۆكۈم قىلدىم، مەن بۇيرۇدۇم ۋە مەن ياراتتىم» دېگەن بولاتتى. (الله تائالانىڭ كۆپلۈك تەلەپپۇزدا بايان قىلغانلىقى) ئىلاھنىڭ الله، مەريەم ۋە ئىسادىن ئىبارەت ئۈچتىن تەركىب تاپقانلىقىنىڭ دەلىلىدۇر، دېدى. الله تائالا زالىملار ۋە تانغۇچىلارنىڭ قىلغان بوھتان سۆزلىرىدىن پاك ۋە ناھايىتى ئالىي زاتتۇر».

ئۇلارنىڭ دېگەن بۇ سۆزلىرى توغرىسىدا (الله تائالا) قۇرئاندا ئايەتلەرنى چۈشۈردى. ئىبنى ئىسھاق بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا الله تائالادىن خەۋەر ۋە ئۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ ئارىلىقىنى ئايرىيدىغان ھۆكۈم كەلدى. ئەگەر ئەلچىلەر بۇ ھۆكۈمنى رەت قىلسا، ئۇلار بىلەن الله تائالانىڭ لەنىتىنى تىلەپ دۇئا قىلىششقا بۇيرۇلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنى لەنەت ئېيتىششقا چاقىردى. ئاندىن ئۇلار: ئى مۇھەممەد! سەن بىزگە مۆھلەت بەرسەڭ، بىز مەسلىھەتلىشىۋالساق ئاندىن سەن بىزنى دەۋەت قىلغان ئىشقا قانداق جاۋاب بېرىدىغانلىقىمىزنى ساڭا خەۋەر قىلساق؟ دەپ قايتىشتى، ئاندىن ئۇلار ئاقىبنىڭ يېنىغا كىردى، ئۇ ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ئۆتكۈر پىكىرلىك كىشى ئىدى، ئۇلار ئۇنىڭغا: ئى ئاقىب! سەن بۇ ئىشقا قانداق قارايسەن؟ دېدى. ئاقىب ئۇلارغا ئى خىرىستىئانلار گۇرۇھى! الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، سىلەر شەكسىز مۇھەممەدنىڭ الله تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى بىلدىڭلار، ئۇ سىلەرگە ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ خەۋەرلىرىنى تەپسىلىي بايان قىلىپ بەردى، بىر مىللەت بىر پەيغەمبەر بىلەن لەنەت ئېيتىشسا، شۇ مىللەتنىڭ چوڭ ـ كىچىك ھەممىسىنىڭ ھالاك بولۇپ كېتىدىغانلىقىنى سىلەر ياخشى بىلىسىلەر. ئەگەر سىلەر ئۇنىڭ بىلەن لەنەت ئېيتىشساڭلار، ئۇ سىلەرنىڭ تۈپتىن يوقالغىنىڭلاردۇر. ئەگەر سىلەر ئۆز دىنىڭلاردا قىلىپ ئۆز دەۋايىڭلاردا (يەنى ئىسا ئەلەيھىسسالام) توغرىسىدا دېمەكچى بولغانلىرىڭلارنى دەۋېرىشنى خالىساڭلار، سىلەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام بىلەن خوشلىشىپ ئۆزەڭلەرنىڭ شەھىرىڭلارغا قايتىپ كېتىڭلار دېدى. ئاندىن ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ، ئى مۇھەممەد! بىز سەن بىلەن لەنەت ئېيتىشماسلىقنى، سېنى دىنىڭدا قويۇپ قويۇشىمىزنى ۋە بىزمۇ ئۆزىمىزنىڭ دىنىدا قېلىۋېرىشىمىزنى توغرا كۆردۇق. لېكىن بىز مال ـ مۈلكىمىز توغرىسىدا ئىختىلاپلىشىپ قالغاندا بىزنىڭ ئارىلىقىمىزدا ھۆكۈم قىلىدىغان، سەنساھابىلىرىڭنىڭ ئىچىدىن ئۆزەڭ رازى بولىدىغان، بىرىنى بىز بىلەن بىللە ئەۋەتكىن، ھەقىقەتەن بىز سىلەردىن رازىدۇرمىز، دېدى.

ئىمام بۇخارى، ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: نەجراننىڭ ئىككى ھەمراھى ئاقىب بىلەن سەييىد پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن لەنەت ئېيتىشماقچى بولۇپ، ئۇنىڭ قېشىغا كېلىدۇ. ئۇ ئىككىسىنىڭ بىرى يەنە بىرىگە سەن ئۇنداق قىلما (يەنى لەنەت ئېيتىشما)، الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئەگەر ئۇ پەيغەمبەر بولۇپ قالسا، بىز ئۇنىڭ بىلەن لەنەت ئېيتىشىپ قويساق، بىز ۋە بىزنىڭ ئەۋلادلىرىمىز ھەرگىزمۇ نىجات تاپالمايمىز، دېدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇ ئىككىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: بىز ساڭا بىزدىن سورىغان نەرسەڭنى بېرەيلى، سەن ئىشەنچلىك بىر كىشىنى بىز بىلەن

ئەۋەتكىن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام: «جەزمەن سىلەر بىلەن ھەقىقىي ئىشەنچلىك بىر كىشىنى ئەۋەتىمەن» دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ ساھابىلىرى ئۇنى كۆتىشىپ تۇردى. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام: «ئى ئەبۇئۇبەيدە ئىبنى جەرراھ! ئورنۇڭدىن تۇر» دېدى. ئۇ ئورنىدىن تۇرغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام: «بۇ مۇشۇ ئۈممەت ئىچىدىكى ئىشەنچلىك كىشى» دېدى.

ئىمام بۇخارى، ئەنەس رەزىيەللاھ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ھەر بىر ئۈممەت ئىچىدە ئىشەنچلىك بىر كىشى بولىدۇ، بۇ ئۈممەتنىڭ ئىشەنچلىك كىشىسى ئەبۇئۇبەيدە ئىبنى جەرراھتۇر».

ئىمام ئەھمەد، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئەبۇجەھل ـ اللە ئۇنى ياخشىلىقتىن يىراق قىلسۇن ـ ئەگەر مەن مۇھەممەدنىڭ كەبىنىڭ قېشىدا ناماز ئوقۇۋاتقىنىنى كۆرسەم ئۇنىڭ گەدىنىگە دەسسەيمەن دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام: «ئەگەر ئۇ شۇنداق قىلغان بولسا، پەرىشتىلەر شەكسىز ئۇنى كۆز ئالدىمدىلا تۇتاتتى» دېدى. ئەگەر يەھۇدىيلار ئۆلۈمنى ئارزۇ قىلغان بولسا، ئۇلار شەكسىز ئۆلگەن ۋە دوزاختىكى ئورۇنلىرىنى كۆرگەن بولاتتى، ئەگەر پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام بىلەن لەنەت ئېيتىشماقچى بولۇپ چىققان كىشىلەر ئۆيلىرىگە قايتسا، مال ـ مۈلۈك ۋە بالا ـ چاقىلىرىنى تاپالمايدۇ (يەنى ئۇلارنىڭ ھەممىسى ھالاك بولۇپ كېتىدۇ).

﴿شۈبھىسىزكى، بۇ ئەلۋەتتە راست قىسسىدۇر﴾ يەنى ئى مۇھەممەد! بىز ئىسا ئەلەيهىسسالام توغرىسىدا سۆزلەپ بەرگەن ئىشلار بۈيۈك بىر ھەقىقەتتۇر.

﴿بىر اللە دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، اللە ھەقىقەتەن غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر. ئەگەرئۇلار (ئىماندىن) يۈز ئۆرۈسە (ئۇلار بۇزغۇنچىلاردۇر)، شۈبھىسىزكى، اللە بۇزغۇنچىلارنى بىلىپ تۇرىدۇ﴾ يەنى بىر كىشى ھەقتىن يېنىپ ناھەقنى قوبۇل قىلسا، ئۇ ھەقىقىي بۇزغۇنچى بولىدۇ، اللە تائالا ئۇنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر، اللە ئۇنىڭغا پات يېقىندا جازا بەرگۈچىدۇر، اللە تائالا ھېچقانداق نەرسە ئۇنىڭدىن قېچىپ قۇتۇلالمايدىغان قۇدرەتلىك بىر زاتتۇر. بىز ئۇنى ھەممە ئەيىب ـ نۇقسانلاردىن پاك دەپ بىلىمىز ۋە ئۇنىڭغا ھەمدۇ سانا ئېيتىمىز، بىز ئۇنىڭ ئازابىنىڭ يېتىپ قېلىشىدىن، ئۇنىڭ بىلەن پاناھ تىلەيمىز.

* * * * * * *

قُلْ يَٰٓأَهْلَ ٱلْكِتَٰبِ تَعَالَوْا۟ إِلَىٰ كَلِمَةٍ سَوَآءٍۭ بَيْنَنَا وَبَيْنَكُمْ أَلَّا نَعْبُدَ إِلَّا ٱللَّهَ وَلَا نُشْرِكَ بِهِۦ شَيْـًٔا وَلَا يَتَّخِذَ بَعْضُنَا بَعْضًا أَرْبَابًا مِّن دُونِ ٱللَّهِ ۚ فَإِن تَوَلَّوْا۟ فَقُولُوا۟ ٱشْهَدُوا۟ بِأَنَّا مُسْلِمُونَ ﴿٦٤﴾

*«ئى ئەھلى كىتاب! (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) پەقەت اللە غىلا ئىبادەت قىلىش، اللە غا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەسلىك، اللە نى قويۇپ بىر ـ بىرىمىزنى خۇدا قىلىۋالماسلىقتەك ھەممىمىزگە ئورتاق بولغان بىر سۆزگە (يەنى بىر خىل ئەقىدىگە) ئەمەل قىلايلى» دېگىن، ئەگەر ئۇلارىيۈز ئۆرۈسە (يەنى بۇنى قوبۇل قىلمىسا): «(ئى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار جامائەسى!) بىزنىڭ مۇسۇلمان ئىكەنلىكىمىزگە گۇۋاھ بولۇڭلار»* ﴿64﴾.

اللە تائالانى بىر دەپ بىلىش ئەقىدىسىنىڭ ھەممە ئۈممەتكە ئورتاق ئىكەنلىكى توغرىسىدا

﴿«ئى ئەھلى كىتاب! (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) پەقەت اللە غىلا ئىبادەت قىلىش، اللە غا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەسلىك، اللە نى قويۇپ بىر - بىرىمىزنى خۇدا قىلىۋالماسلىقتەك ھەممىمىزگە ئورتاق بولغان بىر سۆزگە (يەنى بىر خىل ئەقىدىگە) ئەمەل قىلايلى» دېگىن﴾** بۇ چاقىرىق يەھۇدىي، خرىستىئان ۋە ئۇلار بىلەن بىر سەپتە بولغان كىشىلەردىن ئىبارەت ئەھلى كىتابلارغا ئورتاقتۇر. بۇ ھەم پۈتۈن پەيغەمبەرلەرنىڭ ئومۇمىيۈزلۈك ئىلىپ بارغان بىردەك چاقىرىقىدۇر.

اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿(ئى مۇھەممەد!) سەندىن ئىلگىرى ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەممىسىگە: «مەندىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، ماڭىلا ئىبادەت قىلىڭلار» دەپ ۋەھيى قىلدۇق﴾[1] ﴿بىز ھەقىقەتەن ھەر بىر ئۈممەتكە: «اللە غا ئىبادەت قىلىڭلار، شەيتاندىن (يەنى شەيتانغا، بۇتلارغا، كاھىنلارغا ئوخشاش ھەرقانداق مەبۇدقا ئىبادەت قىلىشتىن) يىراق بولۇڭلار» دەپ پەيغەمبەر ئەۋەتتۇق﴾[2].

**﴿اللە نى قويۇپ بىر - بىرىمىزنى خۇدا قىلىۋالماسلىقتەك ھەممىمىزگە ئورتاق بولغان بىر سۆزگە (يەنى بىر خىل ئەقىدىگە) ئەمەل قىلايلى»﴾** ئىبنى جۇرەيج بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: اللە تائالانىڭ دەرگاھىدا گۇناھ بولىدىغان ئىشلاردا بەزىمىز - بەزىمىزگە بويسۇنۇشتەك بىر - بىرىمىزنى ئىلاھ قىلىۋالمايلى.

**﴿ئەگەر ئۇلارىۋز ئۆرۈسە (يەنى بۇنى قوبۇل قىلمىسا): «(ئى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار جامائەسى!) بىزنىڭ مۇسۇلمان ئىكەنلىكىمىزگە گۇۋاھ بولۇڭلار﴾** يەنى ئۇلار بۇ دەۋەتتىن يۈز ئۆرۈسە، سىلەر ئۆزلىرىڭلارنىڭ اللە يول قويۇپ بەرگەن ئىسلام دىنىدا ئىكەنلىكىڭلارغا ئۇلارنى گۇۋاھچى قىلىپ قويۇڭلار.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھىرەقلىگە ئەۋەتكەن خېتى مۇنداق يېزىلغان: «ناھايىتى شەپقەتلىك مېھرىبان اللە تائالانىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن، اللە نىڭ پەيغەمبىرى مۇھەممەدتىن رۇمنىڭ كاتتىسى ھىرەقلىگە، توغرا يولغا ئەگەشكەن كىشىگە اللە تائالانىڭ سالامى بولسۇن! مەقسەت: مۇسۇلمان بولغىن، سالامەت قالىسەن! مۇسۇلمان بولغىن، اللە سېنىڭ ئەجرىڭنى قوشلاپ بېرىدۇ! ئەگەر يۈز ئۆرۈسەڭ سېنىڭ ھۆكۈمرانلىقىڭ ئاستىدىكى بارلىق كىشىلەرنىڭ گۇناھىمۇ ساڭا يۈكلىنىدۇ» (دەپ خەتكە بۇ ئايەتنى يازدى) **﴿«ئى ئەھلى كىتاب! (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) پەقەت اللە غىلا ئىبادەت قىلىش، اللە غا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەسلىك، اللە نى قويۇپ بىر - بىرىمىزنى خۇدا قىلىۋالماسلىقتەك ھەممىمىزگە ئورتاق بولغان بىر سۆزگە (يەنى بىر خىل ئەقىدىگە) ئەمەل قىلايلى» دېگىن، ئەگەر ئۇلار يۈز ئۆرۈسە (يەنى بۇنى قوبۇل قىلمىسا): «(ئى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار جامائەسى!) بىزنىڭ مۇسۇلمان ئىكەنلىكىمىزگە گۇۋاھ بولۇڭلار﴾.**

مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق ۋە باشقىلار بۇ سۈرىنىڭ بېشىدىن باشلاپ سەكسەن نەچچىنچى ئايىتىگە كەلگىچە نەجران ھەيئىتىنىڭ ئەلچىلىرى توغرىسىدا چۈشتى، دەيدۇ. زۆھرى، نەجران ھەيئىتىدىكىلەر بىرىنچى بولۇپ جىزيە تۆلىگەن كىشىلەردۇر دېدى. جىزيە تۆلەشكە بۇيرۇلغان ئايەتنىڭ مەككە فەتھى بولغاندىن كېيىن چۈشكەنلىكىدە ھېچقانداق ئىختىلاپ يوق. (ئۇنداق بولسا) (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ) مەككە پەتھى بولۇشتىن بۇرۇن ھىرەقلىگە يازغان خېتىدە بۇ ئايەتنى يېزىشى بىلەن مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق ۋە زۆھرىلار دېگەن سۆزنىڭ ئارىلىقىنى قانداق بىرلەشتۈرۈش كېرەك؟ ئۇنىڭ

---

[1] سۈرە ئەنبىيا 25 - ئايەت.
[2] سۈرە نەھل 36 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

جاۋابى شۇكى، نەجران قەبىلىسىنىڭ ئەلچىلىرىنىڭ كېلىشى ھۇدەيبىيە كېلىشىمىدىن بۇرۇن بولغان، ئۇلارنىڭ بەرگەن نەرسىسى جىزيە يوسۇنىدا ئەمەس، بەلكى بىر نەرسە بېرىش شەرتى بىلەن لەنەت ئېيتىشماسلىقتا كېلىشكەن كېلىشىم يوسۇنىدا بولغاندۇر. ئاندىن جىزيە بېرىشكە بۇيرۇپ چۈشكەن ئايەت شۇ (كېلىشىمگە) ئۇيغۇن چۈشكەندۇر. خۇددى ئۇ (ئالغان ئولجىدىن) بەشتىن بىرىنى ئىسلام دۆلەت خەزىنىسىگە ۋە بەشتىن تۆت قىسمىنى ئولجا ئالغان جەڭچىگە بېرىشنى، بەدرى ئۇرۇشىدىن بۇرۇن كۆزىتىش ئۈچۈن ئەۋەتىلگەن بىر قېتىملىق قوشۇندا ئابدۇللاھ ئىبنى جەھشىنىڭ قىلغىنىدەك شۇنداقلا (ئولجىنى) ئۈلەشتۈرۈش ئايىتىنىڭ بەدرى ئۇرۇشىدا مۇشۇ ئەھۋالغا ئۇيغۇن ھالدا چۈشكىنىگە ئوخشاشتۇر. ياكى، الله تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھىرەقلىگە ئەۋەتكەن خېتىدە يازغان بۇ ئايەتنىڭ مەزمۇنىنى بۇ ئايەت چۈشۈشتىن بۇرۇن يېزىشقا بۇيرۇغان بولۇشىمۇ مۇمكىن. بۇ ئەھۋال خۇددى قۇرئان ئۆمەرنىڭ بىر نەچچە تۈرلۈك مەسىلىلەر. يەنى (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ) ئاياللىرىنىڭ ھىجابلىنىشى، بەدرى ئۇرۇشىدىكى ئەسىرگە چۈشكەن كاپىرلارنى ئۆلتۈرۈۋېتىش، مۇناپىقلارنىڭ نامىزىنى ئوقۇماسلىق، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇرغان ئورنىدا ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇش ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرىغا بېرىلگەن ئاگاھلاندۇرۇشى قاتارلىق ئىشلاردا ئويلىغانلىرىنىڭ ۋە دېگەنلىرىنىڭ كېيىن قۇرئاندا نازىل بولغان ئايەتلەرگە ئۇيغۇن بولۇپ قالغىنىغا ئوخشاشتۇر.

* * * * * * *

يَٰٓأَهۡلَ ٱلۡكِتَٰبِ لِمَ تُحَآجُّونَ فِيٓ إِبۡرَٰهِيمَ وَمَآ أُنزِلَتِ ٱلتَّوۡرَىٰةُ وَٱلۡإِنجِيلُ إِلَّا مِنۢ بَعۡدِهِۦٓۚ
أَفَلَا تَعۡقِلُونَ ﴿٦٥﴾ هَٰٓأَنتُمۡ هَٰٓؤُلَآءِ حَٰجَجۡتُمۡ فِيمَا لَكُم بِهِۦ عِلۡمٞ فَلِمَ تُحَآجُّونَ فِيمَا لَيۡسَ
لَكُم بِهِۦ عِلۡمٞۚ وَٱللَّهُ يَعۡلَمُ وَأَنتُمۡ لَا تَعۡلَمُونَ ﴿٦٦﴾ مَا كَانَ إِبۡرَٰهِيمُ يَهُودِيّٗا وَلَا نَصۡرَانِيّٗا وَلَٰكِن
كَانَ حَنِيفٗا مُّسۡلِمٗا وَمَا كَانَ مِنَ ٱلۡمُشۡرِكِينَ ﴿٦٧﴾ إِنَّ أَوۡلَى ٱلنَّاسِ بِإِبۡرَٰهِيمَ لَلَّذِينَ ٱتَّبَعُوهُ
وَهَٰذَا ٱلنَّبِيُّ وَٱلَّذِينَ ءَامَنُواْۗ وَٱللَّهُ وَلِيُّ ٱلۡمُؤۡمِنِينَ ﴿٦٨﴾

*ئى ئەھلى كىتاب! (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) نېمە ئۈچۈن ئىبراھىم توغرىسىدا مۇنازىرىلىشىسىلەر؟ (ئىبراھىمنى ئۆزەڭلارنىڭ دىنىدا دەپ گۇمان قىلىسىلەر؟) ھالبۇكى، تەۋرات بىلەن ئىنجىل ئىبراھىمدىن كېيىن نازىل بولدى. (سۆزۈڭلارنىڭ ئاساسسىز ئىكەنلىكىنى) چۈشەنمەمسىلەر؟ ﴿65﴾. (ئى يەھۇدىيلارۋە ناسارالار جامائەسى!) سىلەر شۇنداق كىشىلەر سىلەركى، بىلىدىغان نەرسەڭلار (ئىسا) ئۈستىدە مۇنازىرىلەشتىڭلار، ئەمدى سىلەر بىلمەيدىغان نەرسەڭلار (ئىبراھىم ۋە ئۇنىڭ دىنى) ئۈستىدە نېمىشقا مۇنازىرىلىشىسىلەر؟ (ئىبراھىمنىڭ ئىشىدىكى ھەقىقەتنى) الله بىلىدۇ، سىلەر بىلمەيسىلەر » دەڭلار ﴿66﴾. ئىبراھىم يەھۇدىيمۇ ئەمەس، ناسارامۇ ئەمەس ۋە لېكىن توغرا دىنغا ئېتىقاد قىلغۇچى، الله غا بويسۇنغۇچى ئىدى، مۇشرىكلاردىن ئەمەس ئىدى ﴿67﴾. ئىبراھىمغا ئەڭ يېقىن بولغانلار، شۈبھىسىزكى، (ئىبراھىمنىڭ زامانىداۋە ئۇنىڭدىن كېيىن)ئۇنىڭغا (يەنى ئۇنىڭ يولىغا) ئەگەشكەنلەردۇر، بۇ پەيغەمبەر (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام) دۇر، (بۇ پەيغەمبەرنىڭ ئۈممىتى بولغان) مۆمىنلەردۇر. الله مۆمىنلەرنىڭ مەدەتكارىدۇر ﴿68﴾.*

## يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلارنىڭ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنى توغرىسىدا مۇنازىرىلەشكەنلىكى توغرىسىدا

الله تائالا (بۇ ئايەتلەردە) يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلارنىڭ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام توغرىسىدا مۇنازىرىلەشكەنلىكىنى ۋە ئۇ ئىككىسىنىڭ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى ئۆزلىرىنىڭ دىنىدا دەپ دەۋا قىلغانلىقىنى ئەيىبلەيدۇ.

مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق ئىبنى يەسار، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «نەجران قەبىلىسىنىڭ خرىستىئانلىرى بىلەن يەھۇدىيلارنىڭ ئالىملىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا توپلىشىپ دە ـ تالاش قىلىشىپ قالدى، يەھۇدىيلارنىڭ ئالىملىرى: ئىبراھىم يەھۇدىي دىنىدا ئىدى، دېدى. خرىستىئانلار: ئىبراھىم خرىستىئان دىنىدا ئىدى، دېدى. ئاندىن الله تائالا بۇ ئايەتنى چۈشۈردى: ﴿**ئى ئەھلى كىتاب! (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) نېمە ئۈچۈن ئىبراھىم توغرىسىدا مۇنازىرىلىشىسىلەر؟ (ئىبراھىمنى ئۆزەڭلارنىڭ دىنىدا دەپ گۇمان قىلىسىلەر؟) ھالبۇكى، تەۋرات بىلەن ئىنجىل ئىبراھىمدىن كېيىن نازىل بولدى**﴾ يەنى ئى يەھۇدىيلار! ئىبراھىمنىڭ ياشىغان ۋاقتى الله تائالا تەۋراتنى مۇساغا چۈشۈرۈشتىن بۇرۇن تۇرسا، سىلەر نېمىگە ئاساسەن ئۇنى يەھۇدىي دىنىدا دەپ دەۋا قىلىسىلەر؟ ئى خرىستىئانلار! خرىستىئان دىنىنىڭ پەيدا بولۇشى ئۇنىڭدىن نۇرغۇن يىللار كېيىن يەنى يېقىندىلا بولغان تۇرسا سىلەر قانداق قىلىپ ئۇنى خرىستىئان دىنىدا دەپ دەۋا قىلىسىلەر؟ ﴿**(سۆزۈڭلارنىڭ ئاساسسىز ئىكەنلىكىنى) چۈشەنمەمسىلەر؟**﴾.

﴿**(ئى يەھۇدىيلارۋە ناسارالار جامائەسى!) سىلەر شۇنداق كىشىلەر سىلەركى، بىلىدىغان نەرسەڭلار (ئىسا) ئۈستىدە مۇنازىرىلەشتىڭلار، ئەمدى سىلەر بىلمەيدىغان نەرسەڭلار (ئىبراھىم ۋە ئۇنىڭ دىنى) ئۈستىدە نېمىشقا مۇنازىرىلىشىسىلەر؟**﴾ بۇ ئايەت بىر نەرسىنى ياخشى بىلمەي تۇرۇپ ئۇ توغرىسىدا جېدەللەشكەنلەرنى ئەيىبلەيدۇ. چۈنكى، يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلار ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام توغرىسىدا ھېچ نەرسىنى بىلمەي تۇرۇپ مۇنازىرىلەشتى. ئەگەر ئۇلار ئۆزلىرىگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىسىغىچە يول قويۇپ بېرىلگەن، ئۆزلىرىگە ئائىت بىلىملىرى بار دىنلىرى ئۈستىدىكى مەسىلىلەردە مۇنازىرىلەشكەن بولسا ئۇلار ئۈچۈن ياخشى بولاتتى. لېكىن، ئۇلار ئۆزلىرى بىلمەيدىغان نەرسە ئۈستىدە مۇنازىرىلەشتى، شۇڭا الله تائالا ئۇلارنى ئەيىبلىدى ۋە ئۇلارنىڭ بىلمىگەن مەسىلىلەرنى ھەممە ئىشلارنىڭ ھەقىقىتىنى بىلىدىغان غەيبنى ۋە ھازىرنى بىلگۈچى زات الله تائالاغا تاپشۇرۇشقا بۇيرۇدى. شۇڭا الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئىبراھىمنىڭ ئىشىدىكى ھەقىقەتنى) الله بىلىدۇ، سىلەر بىلمەيسىلەر**» دەڭلار﴾.

﴿**ئىبراھىم يەھۇدىيمۇ ئەمەس، ناسارامۇ ئەمەس ۋە لېكىن توغرا دىنغا ئېتقاد قىلغۇچى، الله غا بويسۇنغۇچى ئىدى**﴾ يەنى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا ئەگەششكە ئەڭ ھەقلىق كىشىلەر ئۇنىڭ دىنىغا ئەگەشكەن كىشىلەردۇر. بۇ پەيغەمبەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام، مۇھاجىر ۋە ئەنسارىلاردىن ئىبارەت ئۇنىڭغا ئىمان كەلتۈرگەن ساھابىلىرى ۋە ئۇلاردىن كېيىنكى ئىمان ئېيتىپ ئۇلارغا ئەگەشكەن كىشىلەردۇر.

سەئىد ئىبنى مەنسۇر، ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «شەكسىز ھەر بىر پەيغەمبەرنىڭ پەيغەمبەرلەر ئىچىدىن يېقىن دوستلىرى بولىدۇ. ئۇلارنىڭ ئىچىدىن مېنىڭ يېقىن دوستۇم مېنىڭ بوۋام ۋە مېنىڭ پەرۋەردىگارىمنىڭ دوستى (ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام) دۇر» دەپ، ئاندىن ﴿**ئىبراھىمغا ئەڭ يېقىن بولغانلار، شۈبھىسىزكى،**

(ئىبراھىمنىڭ زامانىدا ۋە ئۇنىڭدىن كېيىن) ئۇنىڭغا (يەنى ئۇنىڭ يولىغا) ئەگەشكەنلەردۇر، بۇ پەيغەمبەر (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام) دۇر، (بۇ پەيغەمبەرنىڭ ئۇممىتى بولغان) مۆمىنلەردۇر. الله مۆمىنلەرنىڭ مەدەتكارىدۇر﴾ دېگەن ئايەتنى ئوقۇدى.

* * * * * * *

وَدَّت طَّآئِفَةٌ مِّنْ أَهْلِ ٱلْكِتَٰبِ لَوْ يُضِلُّونَكُمْ وَمَا يُضِلُّونَ إِلَّآ أَنفُسَهُمْ وَمَا يَشْعُرُونَ ﴿٦٩﴾
يَٰٓأَهْلَ ٱلْكِتَٰبِ لِمَ تَكْفُرُونَ بِـَٔايَٰتِ ٱللَّهِ وَأَنتُمْ تَشْهَدُونَ ﴿٧٠﴾ يَٰٓأَهْلَ ٱلْكِتَٰبِ لِمَ تَلْبِسُونَ
ٱلْحَقَّ بِٱلْبَٰطِلِ وَتَكْتُمُونَ ٱلْحَقَّ وَأَنتُمْ تَعْلَمُونَ ﴿٧١﴾ وَقَالَت طَّآئِفَةٌ مِّنْ أَهْلِ ٱلْكِتَٰبِ ءَامِنُوا۟ بِٱلَّذِىٓ
أُنزِلَ عَلَى ٱلَّذِينَ ءَامَنُوا۟ وَجْهَ ٱلنَّهَارِ وَٱكْفُرُوٓا۟ ءَاخِرَهُۥ لَعَلَّهُمْ يَرْجِعُونَ ﴿٧٢﴾ وَلَا تُؤْمِنُوٓا۟ إِلَّا لِمَن
تَبِعَ دِينَكُمْ قُلْ إِنَّ ٱلْهُدَىٰ هُدَى ٱللَّهِ أَن يُؤْتَىٰٓ أَحَدٌ مِّثْلَ مَآ أُوتِيتُمْ أَوْ يُحَآجُّوكُمْ عِندَ رَبِّكُمْ ۗ قُلْ إِنَّ
ٱلْفَضْلَ بِيَدِ ٱللَّهِ يُؤْتِيهِ مَن يَشَآءُ ۗ وَٱللَّهُ وَٰسِعٌ عَلِيمٌ ﴿٧٣﴾ يَخْتَصُّ بِرَحْمَتِهِۦ مَن يَشَآءُ ۗ وَٱللَّهُ ذُو
ٱلْفَضْلِ ٱلْعَظِيمِ ﴿٧٤﴾

*ئەھلى كىتابتىن بىر تۈركۈم كىشىلەر سىلەرنى ئازدۇرۇشنى ئۈمىد قىلىدۇ، ئۇلار پەقەت ئۆزلىرىنىلا ئازدۇرىدۇ، (بۇنىڭ ۋابالى ئۇلارغا ھەسسىلەپ ئازاب قىلىنىش بىلەن ئۆزلىرىگىلا قايتىدۇ). (لېكىن) ئۇلار (بۇنى) تۇيمايدۇ[69]. ئى ئەھلى كىتاب! الله نىڭ ئايەتلىرىنى (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلىنغان قۇرئاننىڭ ھەقلىقىنى) بىلىپ تۇرۇپ نېمىشقا ئىنكار قىلىسىلەر؟[70]. ئى ئەھلى كىتاب! نېمە ئۈچۈن ھەقنى باتىلغا ئارىلاشتۇرىسىلەر ۋە بىلىپ تۇرۇپ ھەقنى (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ سىلەرنىڭ كىتابلىرىڭلاردىكى سۈپىتىنى) يوشۇرىسىلەر؟[71]. ئەھلى كىتابتىن بىر تۈركۈمى: «مۆمىنلەرگە نازىل قىلىنغان ۋەھىگە ئەتىگەندە ئىمان ئېيتىڭلار، كەچقۇرۇنلۇقى يېنىۋېلىڭلار، (شۇنداق قىلساڭلار) ئۇلار (ئىماندىن) قايتىشى مۇمكىن. پەقەت سىلەرنىڭ دىنىڭلارغا ئەگەشكەنلەرگىلا ئىشىنىڭلار» دېدى. (ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «توغرا يول الله نىڭ يولىدۇر». (يەھۇدىيلار بىر - بىرىگە ئېيتىدۇ) بىرەرسىگە سىلەرگە بېرىلگەنگە ئوخشاش ۋەھيى بېرىلىشتىن ياكى ئۇلارنىڭ (يەنى مۇسۇلمانلارنىڭ) (قىيامەت كۈنى) پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ دەرگاھىدا سىلەر بىلەن مۇنازىرىلىشىشىدىن (يەنى مۇنازىرىلىشىپ سىلەرنى يېڭىپ قويۇشىدىن قورقۇپ) پەقەت دىنىڭلارغا ئەگەشكەن ئادەمگىلا ئىشىنىڭلار (دىنىڭلاردا بولمىغان ھېچ ئادەمنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى ئېتىراپ قىلماڭلار. ئەگەر سىلەر مۇھەممەدنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى ئىقرار قىلىپ ئۇنىڭ دىنىغا كىرمىسەڭلار بۇ قىيامەت كۈنى سىلەرگە قارشى پاكىت بولىدۇ). (ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «پەزل - كەرەم (يەنى پەيغەمبەرلىك) الله نىڭ ئىلكىدىدۇر. الله ئۇنى خالىغان كىشىگە بېرىدۇ». الله (نىڭ پەزلى) كەڭدۇر، (الله) ھەممىنى بىلگۈچىدۇر[73-72]. الله رەھمىتىنى ئۆزى خالىغان كىشىگە خاس قىلىدۇ، الله ئۇلۇغ پەزل ئىگىسىدۇر[74].*

## يەھۇدىيلارنىڭ مۇسۇلمانلارغا بولغان ھەسەتخورلۇقى ۋە سۇيىقەستى توغرىسىدا

الله تائالا بۇ ئايەتتە يەھۇدىيلارنىڭ مۆمىنلەرگە ھەسەت قىلىدىغانلىقىدىن ۋە ئازغۇنلۇقنى خالايدىغانلىقىدىن خەۋەر بەردى. بۇ ئىشلارنىڭ يامان ئاقىۋىتىنىڭ ئۇلار سەزمىگەن ھالدا ئۆزلىرىگە قايتىدىغانلىقىنى بايان قىلدى. الله تائالا ئۇلارنى ئەيىبلەپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئى ئەھلى كىتاب! الله نىڭ ئايەتلىرىنى (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلىنغان قۇرئاننىڭ ھەقلىقىنى) بىلىپ تۇرۇپ نېمىشقا ئىنكار قىلىسىلەر؟**﴾ يەنى سىلەر ئۇ ئايەتلەرنىڭ راستلىقىنى ۋە ھەقلىقىنى بىلىسىلەر.

﴿**ئى ئەھلى كىتاب! نېمە ئۈچۈن ھەقنى باتىلغا ئارىلاشتۇرىسىلەر ۋە بىلىپ تۇرۇپ ھەقنى (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ سىلەرنىڭ كىتابلىرىڭلاردىكى سۈپىتىنى) يوشۇرىسىلەر؟**﴾ يەنى سىلەر كىتابلىرىڭلاردا ئېنىق يېزىلغان ۋە سىلەر ئۇنى بىلىدىغان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈپەتلىرىنى يۇشۇرىسىلەر.

﴿**ئەھلى كىتابتىن بىر تۈركۈمى: « مۆمىنلەرگە نازىل قىلىنغان ۋەھىگە ئەتىگەندە ئىمان ئېيتىڭلار، كەچقۇرۇنلۇقى يېنىۋېلىڭلار**﴾ دەيدۇ. بۇ يەھۇدىيلارنىڭ دىندا ئاجىز كىشىلەرنى (ئۆزلىرىنىڭ دىنى بولغان ئىسلامدىن قايتۇرۇپ) ئۇلارنى يەھۇدىي دىنىغا كىرگۈزۈش ئۈچۈن قىلماقچى بولغان سۇيىقەستىدۇر. بۇ سۇيىقەست شۇنىڭدىن ئىبارەتكى، ئۇلار ئەتىگەندە ئىمان ئېيتىپ مۇسۇلمانلار بىلەن بىللە بامدات نامىزىنى ئوقۇشنى، (شۇنىڭ بىلەن نادان كىشىلەرنىڭ ئۇلارنى ئۆزلىرىنىڭ دىنىغا مۇسۇلمانلارنىڭ دىنىدىكى كەمچىلىك ۋە ئەيىبلەر قايتۇرۇپتۇ دېيىشى ئۈچۈن) كەچقۇرۇندا ئۆزلىرىنىڭ دىنىغا قايتىۋېلىشنى ئۆزئارا مەسلىھەتلىشىدۇ. شۇڭا ئۇلار مۇنداق دېدى: ﴿**(شۇنداق قىلساڭلار) ئۇلار (ئىماندىن) قايتىشى مۇمكىن**﴾.

ئىبنى ئەبۇنەجىيھ، بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇجاھىدنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: يەھۇدىيلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە بامدات نامىزىنى ئوقۇدى، ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىپ ناماز ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن ئۇنىڭدا بىر كەمچىلىكنىڭ بارلىقىنى كىشىلەرگە كۆرسىتىش ئۈچۈن ھىيلىگەرلىك قىلىپ كەچقۇرۇندا كاپىر بولدى.

﴿**پەقەت دىنىڭلارغا ئەگەشكەن ئادەمگىلا ئىشىنىڭلار (دىنىڭلاردا بولمىغان ھېچ ئادەمنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى ئېتىراپ قىلماڭلار. ئەگەر سىلەر مۇھەممەدنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى ئىقرار قىلىپ ئۇنىڭ دىنىغا كىرمىسەڭلار بۇ قىيامەت كۈنى سىلەرگە قارشى پاكىت بولىدۇ)**﴾ يەنى يەھۇدىيلار مۇنداق دېدى: « سىلەر ئۆزىمىزنىڭ دىنىغا ئەگەشكەنلەرگىلا سىرلىرىمىزنى ئاشكارا قىلىڭلار، سىلەر قولۇڭلاردىكى نەرسىنى (يەنى تەۋراتتىكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈپەتلىرىنى) مۇسۇلمانلارغا ئاشكارا قىلماڭلار، (ئەگەر سىلەر ئۇنى ئۇلارغا ئاشكارا قىلساڭلار) ئۇلار ئۇ خەۋەرلەرنى ئۇقۇۋېلىپ ئۇنىڭ بىلەن سىلەرگە قارشى پاكىت كەلتۈرىدۇ.

﴿**(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، « پەزل ـ كەرەم (يەنى پەيغەمبەرلىك) الله نىڭ ئىلكىدىدۇر**﴾ يەنى ئى يەھۇدىيلار! سىلەر قولۇڭلاردا بار بولغان كىتابلىرىڭلاردىكى ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەردىن خەۋەر قىلىنغان مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈپەتلىرىنى يوشۇرساڭلارمۇ مۆمىنلەرنىڭ دىللىرىنى ئۆزىنىڭ بەندىسى ۋە پەيغەمبىرى بولغان مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرگەن مەنىسى ئوچۇق ئايەتلەر، كەسكىن پاكىتلار ۋە ئوچۇق ھۆججەتلەرگە تولۇق ئىشىنىشكە باشلاشقا الله يېتەرلىكتۇر.

**﴿(يەھۇدىيلار بىر ـ بىرىگە ئېيتىدۇ) بىرەرسىگە سىلەرگە بېرىلگەنگە ئوخشاش ۋەھيى بېرىلىشتىن ياكى ئۇلارنىڭ (يەنى مۇسۇلمانلارنىڭ) (قىيامەت كۈنى) پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ دەرگاھىدا سىلەر بىلەن مۇنازىرىلىشىشىدىن (يەنى مۇنازىرىلىشىپ سىلەرنى يېڭىپ قويۇشىدىن قورقۇپ) پەقەت دىنىڭلارغا ئەگەشكەن ئادەمگىلا ئىشىنىڭلار (دىنىڭلاردا بولمىغان ھېچ ئادەمنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى ئېتىراپ قىلماڭلار﴾** يەنى يەھۇدىيلار مۇنداق دەيدۇ: سىلەر ئۆزەڭلەرنىڭ كىتابىڭلاردىكى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا مۇناسىۋەتلىك بىلىمنى مۇسۇلمانلارغا ئاشكارا قىلماڭلار. (ئەگەر ئاشكارا قىلساڭلار) ئۇلار سىلەردىن ئۇنى بىلىۋالىدۇ ـ دە، سىلەر بىلەن بىلىمدە باراۋەر بولىدۇ. ئۇلار ئۇ خەۋەرلەرگە سىلەردىن بەكرەك ئىشىنىدۇ ياكى ئۇلار ئۇنى سىلەرنىڭ قارشىڭلارغا پاكىت قىلىدۇ، ئاندىن دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە (سىلەرنىڭ قارشىڭلارغا) پاكىتلار ھازىرلىنىدۇ. **﴿(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «پەزل ـ كەرەم (يەنى پەيغەمبەرلىك) اللە نىڭ ئىلكىدىدۇر. اللە ئۇنى خالىغان كىشىگە بېرىدۇ»﴾** يەنى ھەممە ئىشلار اللە تائالانىڭ خالىغىنىچە بولىدۇ، ئۇ (خالىغان كىشىگە بىر نەرسە) بېرىدۇ ۋە (خالىغان كىشىگە) بەرمەيدۇ، ئۇ خالىغان كىشىگە ئىمان ۋە بىلىم بېرىدۇ، خالىغان كىشىنى ئازدۇرۇپ ئۇنىڭ كۆزىنى كورمەس قىلىدۇ ۋە دىلىنى پېچەتلىۋېتىدۇ (يەنى مەنىۋى جەھەتتىن كور قىلىدۇ) ئۇنىڭ دىلىنى ۋە قۇلاقلىرىنى پېچەتلەپ، كۆزلىرىنى (ھەقىقەتنى كۆرمەسلىكى) ئۈچۈن پەردىلەيدۇ. اللە تائالانىڭ (بۇ ئىشلارنى قىلىشىدا) تولۇق پاكىتى ۋە چوڭ ھېكمىتى باردۇر.

**﴿اللە (نىڭ پەزلى) كەڭدۇر، (اللە) ھەممىنى بىلگۈچىدۇر. اللە رەھمىتىنى ئۆزى خالىغان كىشىگە خاس قىلىدۇ، اللە ئۇلۇغ پەزل ئىگىسىدۇر﴾** يەنى ئى مۆمىنلەر! اللە سىلەرنىڭ پەيغەمبىرىڭلار مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى باشقا پەيغەمبەرلەردىن ھۆرمەتلىك قىلىش بىلەن سۈپەتلەپ، تۈگەتكۈسىز ئالاھىدىلىكلەرگە ئىگە قىلدى ۋە ھەممە تەرەپتىن مۇكەممەل بولغان دىنىڭغا باشلىدى.

* * * * * * *

﴿ وَمِنۡ أَهۡلِ ٱلۡكِتَٰبِ مَنۡ إِن تَأۡمَنۡهُ بِقِنطَارٖ يُؤَدِّهِۦٓ إِلَيۡكَ وَمِنۡهُم مَّنۡ إِن تَأۡمَنۡهُ بِدِينَارٖ لَّا
يُؤَدِّهِۦٓ إِلَيۡكَ إِلَّا مَا دُمۡتَ عَلَيۡهِ قَآئِمٗاۗ ذَٰلِكَ بِأَنَّهُمۡ قَالُواْ لَيۡسَ عَلَيۡنَا فِي ٱلۡأُمِّيِّـۧنَ سَبِيلٞ
وَيَقُولُونَ عَلَى ٱللَّهِ ٱلۡكَذِبَ وَهُمۡ يَعۡلَمُونَ ٧٥ بَلَىٰ مَنۡ أَوۡفَىٰ بِعَهۡدِهِۦ وَٱتَّقَىٰ فَإِنَّ ٱللَّهَ يُحِبُّ
ٱلۡمُتَّقِينَ ٧٦

*ئەھلى كىتابتىن بەزى كىشىلەر باركى، ئۇنىڭدا كۆپ مال ئامانەت قويساڭمۇ، ساڭا ئۇنى قايتۇرۇپ بېرىدۇ؛ ئۇلاردىن يەنە بەزى كىشىلەرمۇ باركى، ئۇنىڭدا بىر دىنار ئامانەت قويساڭمۇ ئۇنىڭ بېشىدا تۇرمىغىچە (يەنى قايتا ـ قايتا سۈيلىمىگىچە)ئۇنى ساڭا قايتۇرۇپ بەرمەيدۇ. بۇ شۇنىڭ ئۈچۈنكى، ئۇلار: «ئۇممىلەرنىڭ مېلىغا خىيانەت قىلساق بىزگە گۇناھ بولمايدۇ، (يەنى بىزنىڭ دىنىمىزدا بولمىغانلارنىڭ ماللىرى بىزگە ھارام ئەمەس)» دېدى، ئۇلار بىلىپ تۇرۇپ اللە نامىدىن يالغاننى توقۇيدۇ[75]. ئۇنداق ئەمەس (يەنى ئۇلار باشقا دىندىكىلەرگە زۇلۇم قىلسا گۇناھ بولىدۇ). ئەھدىگە ۋاپا قىلغان ۋە گۇناھتىن ساقلانغانلار (اللە دوست تۇتقان كىشىلەردۇر)، چۈنكى، اللە تەقۋادارلارنى ھەقىقەتەن دوست تۇتىدۇ[76].*

## يەھۇدىيلارنىڭ ئىشەنچسىزلىكى توغرىسىدا

الله تائالا يەھۇدىيلارنىڭ ئىچىدىمۇ خائىنلارنىڭ بارلىقىدىن خەۋەر بېرىپ ۋە مۆمىنلەرنىڭ ئۇلارغا ئالدىنىپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن ئۇلارنى ئاگاھلاندۇرۇپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**بەزى كىشىلەر باركى،ئۇنىڭدا كۆپ مال ئامانەت قويساڭمۇ، ساڭا ئۇنى قايتۇرۇپ بېرىدۇ**﴾ ئەگەر ئۇنىڭدىن ئازراق بولسا، ئەلۋەتتە ئۇنى ساڭا قايتۇرۇپ بېرىدۇ.

﴿**ئۇلاردىن يەنە بەزى كىشىلەرمۇ باركى، ئۇنىڭدا بىر دىنار ئامانەت قويساڭمۇ ئۇنىڭ بېشىدا تۇرمىغىچە (يەنى قايتا ـ قايتا سۈيلىمىگىچە)ئۇنى ساڭا قايتۇرۇپ بەرمەيدۇ**﴾ يەنى ئەگەر ئۇلار بىر دىنار پۇل ئۈستىدە يۇقىرىقىدەك قىلسا، بىر دىناردىن كۆپ پۇللارنى ساڭا ئەلۋەتتە قايتۇرۇپ بەرمەيدۇ.

﴿**بۇ شۇنىڭ ئۈچۈنكى، ئۇلار: «ئۇممىلەرنىڭ مېلىغا خىيانەت قىلساق بىزگە گۇناھ بولمايدۇ، (يەنى بىزنىڭ دىنىمىزدا بولمىغانلارنىڭ ماللىرى بىزگە ھارام ئەمەس)» دېدى**﴾ يەنى يەھۇدىيلارنىڭ (كىشىلەرنىڭ) ھەققىگە خىيانەت قىلىشىنىڭ سەۋەبى، ئۇلارنىڭ: بىزنىڭ دىنىمىزدا بولمىغان كىشىلەرنىڭ ماللىرىنى يېۋالساق ھېچقانداق گۇناھ بولمايدۇ، شەكسىز الله بىزگە ئۇلارنىڭ ماللىرىنى ھالال قىلىپ بەردى، دەپ پەتىۋا بېرىشىدۇر.

﴿**ئۇلار بىلىپ تۇرۇپ الله نامىدىن يالغاننى توقۇيدۇ**﴾ يەنى شەكسىز ئۇلار بۇ سۆزنى ۋە بوھتاننى ئۆزلىرى توقۇپ چىقتى، الله تائالا ئۇلارغا كىشىلەرنىڭ ماللىرىنى ئورۇنسىز يېيۋېلىشنى ھارام قىلدى، ھەقىقەتەن يەھۇدىيلار بوھتان چاپلىغۇچى كىشىلەردۇر.

ئابدۇرازاق، سەئىسەئە ئىبنى يەزىدتىن رىۋايەت قىلىدۇ: بىر كىشى ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن بىز جەڭلەردە مۇسۇلمانلارغا جىزيە تۆلەپ ياشايدىغان ئەھلى كىتابلارنىڭ توخۇ ۋە قويلىرىنى تۇتۇۋالىمىز بۇنداق قىلىشىمىز توغرىمۇ دەپ سورىدى، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما ئۇ كىشىدىن سىلەر بۇ ئىشقا قانداق قارايسىلەر، دېدى. ئۇ: بىز بۇنداق قىلساق بىزگە گۇناھ بولمايدۇ، دېدى. ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما: سىلەرنىڭ بۇ سۆزۈڭلار ئەھلى كىتابلارنىڭ: ﴿**«ئۇممىلەرنىڭ مېلىغا خىيانەت قىلساق بىزگە گۇناھ بولمايدۇ، (يەنى بىزنىڭ دىنىمىزدا بولمىغانلارنىڭ ماللىرى بىزگە ھارام ئەمەس)»**﴾ دېگەن سۆزىگە ئوخشاشتۇر. ئەگەر (مۇسۇلمانلارغا جىزيە تۆلەپ ياشايدىغان ئەھلى كىتابلار) جىزيە بەرسە، سىلەرگە ئۇلارنىڭ ماللىرىدىن ھېچ نەرسە ئۆزى رازى بولۇپ بەرمىگىچە ھالال بولمايدۇ، دېدى.

﴿**ئۇنداق ئەمەس (يەنى ئۇلار باشقا دىندىكىلەرگە زۇلۇم قىلسا گۇناھ بولىدۇ). ئەھدىگە ۋاپا قىلغان ۋە گۇناھتىن ساقلانغانلار (الله دوست تۇتقان كىشىلەردۇر)**﴾ يەنى شۇنداقلا، الله تائالا ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەردىن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولۇپ ئەۋەتىلگەن ۋاقىتتا ئۇنىڭغا ئىشىنىش توغرۇلۇق ئۇلاردىن ئەھدى ئالغاندەك، سىلەردىنمۇ ئەھدە ئالغان ئىدى. ئى ئەھلى كىتابلار! سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردىكى ئۆزىنىڭ ئەھدىسىگە ۋاپا قىلغان، (الله دىن) قورققان، الله تائالانىڭ چەكلىگەن نەرسىلىرىدىن ساقلانغان ۋە ئۇنىڭ ئاخىرقى پەيغەمبىرى ئېلىپ كەلگەن شەرئىتىگە ئەگەشكەن كىشىنى (الله دوست تۇتىدۇ) ﴿**چۈنكى، الله تەقۋادارلارنى ھەقىقەتەن دوست تۇتىدۇ**﴾.

* * * * * * *

إِنَّ ٱلَّذِينَ يَشۡتَرُونَ بِعَهۡدِ ٱللَّهِ وَأَيۡمَٰنِهِمۡ ثَمَنٗا قَلِيلًا أُوْلَٰٓئِكَ لَا خَلَٰقَ لَهُمۡ فِي ٱلۡأٓخِرَةِ وَلَا يُكَلِّمُهُمُ ٱللَّهُ وَلَا يَنظُرُ إِلَيۡهِمۡ يَوۡمَ ٱلۡقِيَٰمَةِ وَلَا يُزَكِّيهِمۡ وَلَهُمۡ عَذَابٌ أَلِيمٞ ﴿٧٧﴾

***الله غا بەرگەن ئەھدىنى ۋە قەسەملىرىنى ئازغىنا بەدەلگە تېگىشىدىغانلار ئاخىرەتتە (الله نىڭ رەھمىتىدىن) ھېچقانداق نېسىۋىگە ئېرىشەلمەيدۇ، قىيامەت كۈنى الله ئۇلارغا (ئۇلارنى خۇش قىلىدىغان) سۆز قىلمايدۇ، ئۇلارغا (رەھمەت كۆزى بىلەن)قارىمايدۇ،ئۇلارنى (گۇناھلىرىدىن) پاكلىمايدۇ، ئۇلار قاتتىق ئازابقا قالىدۇ***﴿77﴾.

## ئەھدىگە خىلاپلىق قىلغۇچىغا ئاخىرەتتە ھېچقانداق نېسىۋە يوق ئىكەنلىكى توغرىسىدا

الله تائالا (بۇ ئايەتتە) مۇنداق دەيدۇ: مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىشكە، ئۇنىڭ سۈپەتلىرىنى كىشىلەرگە بايان قىلىپ بېرىشكە ۋە ئۇنىڭ ئىشىنى كىشىلەرگە چۈشەندۈرۈشكە ئەھدە بەرگەن كىشىلەرنىڭ ئىچىدە ئەھدىسىنى ۋە يالغان قەسەملىرىنى ئازغىنا پۇلغا تېگىشكەن كىشىلەر بار.

﴿**ئاخىرەتتە (الله نىڭ رەھمىتىدىن) ھېچقانداق نېسىۋىگە ئېرىشەلمەيدۇ**﴾ يەنى ئۇ كىشىلەر ئۈچۈن ئاخىرەتتە ھېچقانداق نېسىۋە يوق. ﴿**قىيامەت كۈنى الله ئۇلارغا (ئۇلارنى خۇش قىلىدىغان) سۆز قىلمايدۇ، ئۇلارغا (رەھمەت كۆزى بىلەن) قارىمايدۇ**﴾ يەنى قىيامەت كۈنى الله ئۇلارغا مېھرىبانلىق بىلەن سۆزلىمەيدۇ ۋە رەھمەت كۆزى بىلەن قارىمايدۇ.

﴿**ئۇلارنى (گۇناھلىرىدىن) پاكلىمايدۇ**﴾ يەنى الله ئۇلارنى گۇناھلاردىن پاكلىمايدۇ، ئەكسىچە ئۇلارنى دوزاخقا تاشلاشقا بۇيرۇيدۇ ﴿**ئۇلار قاتتىق ئازابقا قالىدۇ**﴾. بۇئايەتكە مۇناسىۋەتلىك كۆپلىگەن ھەدىسلەر بار تۆۋەندە ئۇ ھەدىسلەرنىڭ بەزىلىرىنى بايان قىلىمىز.

بىرىنچى ھەدىس: ئىمام ئەھمەد، ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «قىيامەت كۈنى الله تائالا سۆزلىمەيدىغان، قارىمايدىغان ۋە گۇناھلىرىنى پاكلىمايدىغان ئۈچ تۈرلۈك كىشى بولۇپ ئۇلارغا قاتتىق ئازاب باردۇر». مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇ زىيان تارتقۇچىلار كىملەر؟ دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يۇقىرىدىكى سۆزنى ئۈچ قېتىم تەكرارلاپ مۇنداق دېدى: «ئۇلار (تەكەببۇرلۇق يۈزىسىدىن) ئىشتاننى ئۇشۇقدىن ئاشۇرۇپ ئۇزۇن كىيگەن كىشى، ئۆزىنىڭ ساتماقچى بولغان مېلىنى يالغان قەسەم بىلەن داڭلىغان كىشى ۋە مىننەتخورلۇق قىلغان كىشىدۇر».

ئىككىنچى ھەدىس: ئىمام ئەھمەد، ئەدىي ئىبنى ئۆمەير كىندىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: كىندىلىك ئىمرۇئۇلقەيس ئىبنى ئابىس دېگەن بىر كىشى ھەزرەمىلىك بىر كىشى بىلەن بىر پارچە زېمىن توغرۇلۇق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىدا دەۋالىشىپ قالدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زېمىننى ھەزرەمىلىك كىشىگە ئىسپات كۆرسىتىش شەرتى بىلەن ھۆكۈم قىلىپ بەرمەكچى بولدى. لېكىن ئۇ ئىسپات كەلتۈرەلمىدى. ئاندىن قەسەم ئىچىش شەرتى بىلەن ئىمرۇئۇلقەيسكە ھۆكۈم قىلىپ بەرمەكچى بولدى. ھەزرەمىلىك كىشى: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئەگەر سەن ئۇنىڭغا زېمىننى قەسەم قىلىش شەرتى بىلەن ھۆكۈم قىلىپ بەرسەڭ، كەبىنىڭ پەرۋەردىگارىنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، زېمىنىم ئۇنىڭغا كېتىپ

قالىدۇ دېدى[1]. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بىر كىشى بىرسىنىڭ مال ـ مۈلكىنى ئېلىۋېلىش ئۈچۈن يالغان قەسەم ئىچسە، ئۇ كىشىگە الله تائالا ئاچچىقلانغان ھالەتتە ئۇچرىشىدۇ» دېدى. ھەدىسنى رىۋايەت قىلغان كىشىلەرنىڭ بىرى بولغان "رىجا" دېگەن كىشى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ﴿**الله غا بەرگەن ئەھدىنى ۋە قەسەملىرىنى ئازغىنا بەدەلگە تېگىشىدىغانلار ئاخىرەتتە (الله نىڭ رەھمىتىدىن) ھېچقانداق نېسىۋىگە ئېرىشەلمەيدۇ**﴾ دېگەن ئايەتنى ئوقۇدى دېدى. ئاندىن ئىمرۇئۇلقەيس: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! زېمىننى ئۆتۈنۈپ بەرگەن كىشىگە قانداق ھۆكۈم بار؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «جەننەت بار» دېدى. ئۇ سەن ماڭا گۇۋاھ بولغىن ئۇ (زېمىننىڭ) ھەممىسىنى ئۇنىڭغا ئۆتۈنۈپ بەردىم، دېدى.

ئۈچىنچى ھەدىس: ئىمام ئەھمەد، ئابدۇللاھدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بىر كىشى، بىر مۇسۇلماننىڭ مال ـ مۈلكىنى ئېلىۋېلىش ئۈچۈن يالغان قەسەم ئىچسە، ئۇ كىشىگە الله تائالا ئۇنىڭغا ئاچچىقلانغان ھالدا ئۇچرىشىدۇ» ئاندىن ئەشئەس: الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەن بۇ مەندە يۈز بەرگەن ئىش ئىدى. مەن بىلەن بىر يەھۇدىينىڭ ئارىلىقىدا بىر زېمىن بار ئىدى، ئۇ يەھۇدىي زېمىنغا خىيانەت قىلدى. مەن ئۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا ئېلىپ باردىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەندىن: «سېنىڭ پاكىتىڭ بارمۇ؟» دەپ سورىدى، مەن: يوق، دەپ جاۋاب بەردىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەھۇدىيغا: «قەسەم ئىچكىن» دېدى. شۇنىڭ بىلەن مەن: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇنداقتا ئۇ قەسەم ئىچسە مېنىڭ مال ـ مۈلكۈم (ئۇنىڭغا) كېتىپ قالىدۇ، دېدىم. ئاندىن الله تائالا: ﴿**الله غا بەرگەن ئەھدىنى ۋە قەسەملىرىنى ئازغىنا بەدەلگە تېگىشىدىغانلار ئاخىرەتتە (الله نىڭ رەھمىتىدىن) ھېچقانداق نېسىۋىگە ئېرىشەلمەيدۇ**﴾ دېگەن ئايەتنى نازىل قىلدى، دېدى».

تۆتىنچى ھەدىس: ئىمام ئەھمەد، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «الله تائالا قىيامەت كۈنى سۆزلەشمەيدىغان، قارىمايدىغان ۋە (گۇناھلىرىنى) پاكلىمايدىغان ئۈچ تۈرلۈك كىشى بولۇپ، ئۇلارغا قاتتىق ئازاب باردۇر. ئۇلار: مۇساپىرغا ئۆزىدىكى ئارتۇق سۇنى بەرمىگەن كىشى. ناماز ئەسىردىن كېيىن يالغان قەسەم ئىچىپ بىر نەرسە ساتقان كىشى. خەلىپىگە دۇنيالىق ئۈچۈن بەيئەت قىلغان كىشى، ئەگەر خەلىپە ئۇنىڭغا دۇنيانى بەرسە ئۇنىڭغا ۋاپا قىلىدۇ، ئەگەر ئۇ دۇنيانى بەرمىسە ئۇنىڭغا ۋاپا قىلمايدۇ».

* * * * * * *

وَإِنَّ مِنْهُمْ لَفَرِيقًا يَلْوُۥنَ أَلْسِنَتَهُم بِٱلْكِتَـٰبِ لِتَحْسَبُوهُ مِنَ ٱلْكِتَـٰبِ وَمَا هُوَ مِنَ ٱلْكِتَـٰبِ وَيَقُولُونَ هُوَ مِنْ عِندِ ٱللَّهِ وَمَا هُوَ مِنْ عِندِ ٱللَّهِ وَيَقُولُونَ عَلَى ٱللَّهِ ٱلْكَذِبَ وَهُمْ يَعْلَمُونَ ﴿٧٨﴾

***ئۇلاردىن (يەنى يەھۇدىيلاردىن) بىر تۈركۈمى كىتابتا بولمىغان نەرسىلەرنى، سىلەرنىڭ كىتابتا بار ئىكەن دەپ ئويلىشىڭلار ئۈچۈن، تىللىرىنى ئەگرى ـ بۈگرى قىلىپ ئوقۇيدۇ ۋە ئۇنى الله تەرىپىدىن نازىل بولغان دەيدۇ. ھالبۇكى، ئۇ الله تەرىپىدىن نازىل بولغان ئەمەس، ئۇلار بىلىپ تۇرۇپ الله نامىدىن يالغاننى توقۇيدۇ***﴿78﴾.

[1] يەنى ئۇ يالغان قەسەم ئىچىپ بولسىمۇ زېمىنىمنى ئېلىۋالىدۇ، دېمەكچى.

## يەھۇدىيلار تىللىرىنى ئەگرى ـ بۈگرى قىلىپ ﷲ تائالانىڭ سۆزلىرىنى ئۆزگەرتىۋەتكەنلىكى توغرىسىدا

ﷲ تائالا (بۇ ئايەتتە) يەھۇدىيلارنىڭ ئىچىدىن (ئۇلارغا ﷲ تائالانىڭ لەنەتلىرى بولسۇن!) بىر تۈركۈملىرى تەۋراتنىڭ سۆزلىرىنى ئۆزگەرتىۋېتىدۇ ۋە ﷲ تائالانىڭ سۆزلىرىنى ھەقىقىي مەنىسىدىن بۇرىۋېتىدۇ دەپ خەۋەر بېرىدۇ. (بۇلارنىڭ ئۇنداق قىلىشى) نادان كىشىلەرنى ﷲ تائالانىڭ كىتابىدا شۇنداق (ئۆزگەرتىلىشلەر بار) دەپ ئويغا كەلتۈرۈش ئۈچۈندۇر. ئۇلار بۇ قىلىقنى ﷲ تائالاغا دۆڭگەيدۇ، بۇ (ئۇلارنىڭ) ﷲ تائالاغا قىلغان بىر بوھتاندۇر، ئۇلار ھەم ئۆزلىرىنىڭ بوھتان چاپلىغانلىقىنى بىلىدۇ، شۇڭا ﷲ تائالا مۇنداق دەيدۇ: **﴿ئۇلار بىلىپ تۇرۇپ ﷲ نامىدىن يالغاننى توقۇيدۇ﴾**.

**﴿ئۇلاردىن (يەنى يەھۇدىيلاردىن) بىر تۈركۈمى كىتابتا بولمىغان نەرسىلەرنى، سىلەرنىڭ كىتابتا بار ئىكەن دەپ ئويلىشىڭلار ئۈچۈن، تىللىرىنى ئەگرى ـ بۈگرى قىلىپ ئوقۇيدۇ﴾** بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇجاھىد، شەئبىي، ھەسەن، قەتادە ۋە رەبىيئ ئىبنى ئەنەس قاتارلىقلار: ئۇلار كىتابنى ئۆزگەرتىۋېتىدۇ دېگەن بولىدۇ، دېدى. شۇنىڭدەك ئىمام بۇخارىمۇ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: شەكسىز ئۇلار (ﷲ تائالانىڭ كىتابىنى) ئۆزگەرتىۋېتىدۇ ۋە (ئۇنىڭغا بىر نەرسە) قوشۇپ قويىدۇ. ﷲ تائالانىڭ مەخلۇقاتلىرىنىڭ ئىچىدىن ﷲ تائالانىڭ كىتابىنىڭ بىر تال سۆزىنى ئۆزگەرتىدىغان ھېچقانداق كىشى يوق. لېكىن يەھۇدىيلار ئۇنى ئۆزگەرتىپ، ئەسلى مەنىسىدە بولمىغان مەنىلەرنى قوشۇپ قويىدۇ.

ۋەھب ئىبنى مۇنەببەھ مۇنداق دەيدۇ: شەكسىزكى، تەۋرات بىلەن ئىنجىل ﷲ تائالا چۈشۈرگەن پېتى ساقلىنىپ، ئۇ ئىككىسىدىن بىرەر ھەرپىمۇ ئۆزگەرتىلىپ كەتمىگەندۇر. لېكىن ئەھلى كىتابلار ئۆزگەرتىش، (ئۇنىڭغا ئەسلى مەنىسىدىن باشقا) مەنە بېرىش ۋە ئۆزلىرى يازغان كىتابلارغا (تايىنىش) بىلەن ئېزىپ كېتىدۇ.

**﴿ئۇنى ﷲ تەرىپىدىن نازىل بولغان دەيدۇ. ھالبۇكى، ئۇ ﷲ تەرىپىدىن نازىل بولغان ئەمەس﴾** يەنى ﷲ تائالانىڭ كىتابلىرى ئۆزگەرتىلىشتىن ساقلانغۇچىدۇر.

ئەگەر ۋەھب: ﷲ تائالانىڭ كىتابلىرى سالامەت ساقلانغىچىدۇر. دېگەن سۆزىدە ئەھلى كىتابلارنىڭ قوللىرىدىكى كىتابلارنى كۆزدە تۇتسا، ئۇ كىتابلاردا ئۆزگەرتىلىش، ئالماشتۇرۇش، قوشۇپ قويۇش ۋە بەزى يەرلەرنى كېمەيتىۋېتىشنىڭ بولغانلىقىدا شەك يوق، بۇلارنى ئەرەبچىگە تەرجىمە قىلىشتىمۇ كۆپلىگەن خاتالىقلار، نۇرغۇنلىغان قوشۇش ۋە ئېلىۋېتىشلار بولغاندۇر. بۇ تەرجىمە تەۋرات ياكى ئىنجىلنىڭ ئۆزى بولماستىن بەلكى، ئۇنىڭ ئەرەبچە چۈشەندۈرۈلىشىدۇر. ئەھلى كىتابلارنىڭ كۆپىنچىسىنىڭ ياكى ھەممىسىنىڭ چۈشەنچىسى توغرا ئەمەستۇر. ئەمما ۋەھبىنىڭ (ﷲ تائالانىڭ كىتابلىرى ساق ـ سالامەت ساقلانغۇچىدۇر) دېگەن سۆزىدە ﷲ تائالانىڭ دەرگاھىدىكى ﷲ تائالانىڭ كىتابلىرىنى كۆزدە تۇتقان بولسا، بۇلار ۋەھب دېگەندەكتۇر ئۇنىڭدا ھېچقانداق ئۆزگەرتىلمەي سالامەت ساقلانغۇچىدۇر.

* * * * * * *

مَا كَانَ لِبَشَرٍ أَن يُؤْتِيَهُ ٱللَّهُ ٱلْكِتَـٰبَ وَٱلْحُكْمَ وَٱلنُّبُوَّةَ ثُمَّ يَقُولَ لِلنَّاسِ كُونُوا۟ عِبَادًا لِّى مِن دُونِ ٱللَّهِ وَلَـٰكِن كُونُوا۟ رَبَّـٰنِيِّـۧنَ بِمَا كُنتُمْ تُعَلِّمُونَ ٱلْكِتَـٰبَ وَبِمَا كُنتُمْ تَدْرُسُونَ ﴿٧٩﴾ وَلَا يَأْمُرَكُمْ أَن تَتَّخِذُوا۟ ٱلْمَلَـٰٓئِكَةَ وَٱلنَّبِيِّـۧنَ أَرْبَابًا ۗ أَيَأْمُرُكُم بِٱلْكُفْرِ بَعْدَ إِذْ أَنتُم مُّسْلِمُونَ ﴿٨٠﴾

***الله بىرەر ئىنسانغا كىتابنى، ھېكمەتنى، پەيغەمبەرلىكنى بەرگەندىن كېيىن، ئۇنىڭ كىشىلەرگە: «الله نى قويۇپ ماڭا بەندە بولۇڭلار» دېيىشى لايىق بولمايدۇ (يەنى پەيغەمبەردىن مۇنداق گەپنىڭ سادىر بولۇشىنى تەسەۋۋۇر قىلغىلى بولمايدۇ) ۋە لېكىن (ئۇ): «كىتابنى ئۆگەتكەنلىكىڭلار، ئوقۇغانلىقىڭلار ئۈچۈن رەببانى بولۇڭلار» (دەيدۇ) [79]. شۇنىڭدەك ئۇنىڭ پەرىشتىلەرنى، پەيغەمبەرلەرنى رەب قىلىۋېلىشقا بۇيرۇشى لايىق بولمايدۇ. مۇسۇلمان بولغىنىڭلاردىن كېيىن پەيغەمبىرىڭلار سىلەرنى كۇفرىغا بۇيرۇمدۇ؟ [80].***

## پەيغەمبەرنىڭ كىشىلەرنى ئۆزىگە ياكى ﷲ تائالادىن باشقا بىر نەرسىگە ئىبادەت قىلىشقا دەۋەت قىلمايدىغانلىقى توغرىسىدا

ﷲ تائالا كىتاب، ھېكمەت ۋە پەيغەمبەرلىكنى بەرگەن پەيغەمبەرنىڭ كىشىلەرگە: ﷲ بىلەن بىللە ماڭا ئىبادەت قىلىڭلار دېيىشى لايىق ئەمەستۇر ئۇنداق ئىكەن، پەيغەمبەر ئەمەس يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلارنىڭ ئالىملىرىغا ۋە سۇپى ـ ئىشانلارنىڭ ئازغۇن مەشايىخلىرىغا ئوخشاش نادان كىشىلەرنىڭ باشقا كىشىلەرگە ئۇ سۆزنى دېيىشى ئەلۋەتتە لايىق ئەمەس، ﷲ تائالا شۇنداق قىلغان يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلارنى بۇ قىلمىشلىرى ئۈچۈن قاتتىق ئەيىبلىدى. پەيغەمبەرلەر ۋە ئۇلارغا ئەگەشكەن ھەقىقىي ئالىملار بۇلارنىڭ سىرتىدىدۇر. چۈنكى، ئالىملار كىشىلەرنى بىر نەرسىگە بۇيرۇسا، ﷲ بۇيرۇغان ۋە پەيغەمبەر يەتكۈزگەن نەرسىگە بۇيرۇيدۇ. ئالىملار كىشىلەرنى بىرەر نەرسىدىن توسسا، ﷲ ۋە پەيغەمبەرلەر توسقان نەرسىدىن توسىدۇ. پەيغەمبەرلەر (ﷲ تائالانىڭ رەھمىتى ۋە سالىمى ئۇلارغا بولسۇن!) ئۆزلىرىنىڭ ئۈستىدىكى ئۇلۇغ ۋەزىپىنى يەتكۈزۇش ئۈچۈن كەلگەن ﷲ ۋە ئۇنىڭ مەخلۇقاتلىرىنىڭ ئارىلىقىدىكى ئەلچىلەردۇر، ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ۋەزىپىسىنى تولۇق ئادا قىلدى، كىشىلەرگە نەسىھەت قىلدى ۋە ئۇلارغا ھەقىقەتنى يەتكۈزدى.

﴿ۋە لېكىن (ئۇ): «كىتابنى ئۆگەتكەنلىكىڭلار، ئوقۇغانلىقىڭلار ئۈچۈن رەببانى بولۇڭلار» (دەيدۇ)﴾ يەنى، لېكىن پەيغەمبەر: كىشىلەرگە تەربىيىچى ۋە ئىسلاھچى بولۇڭلار دەيدۇ. ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما، ئەبۇرەزىن ۋە باشقىلار بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: سىلەر ھېكمەتلىك ئىش قىلغۇچى ئېغىر ـ بېسىق ئالىم بولۇڭلار، دېگەنلىكتۇر.

ﷲ تائالانىڭ: ﴿«كىتابنى ئۆگەتكەنلىكىڭلار، ئوقۇغانلىقىڭلار ئۈچۈن رەببانى بولۇڭلار» (دەيدۇ)﴾ دېگەن ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە زەھھاك مۇنداق دەيدۇ: قۇرئاننى ئۆگەنگەن كىشىگە ئۇنىڭ قۇرئاننىڭ ئىچىدىكى ھۆكۈملەرنى بىلىشى لازىمدۇر. ﴿كىتابنى ئۆگەتكەنلىكىڭلار، ئوقۇغانلىقىڭلار ئۈچۈن﴾ يەنى سىلەر قۇرئاننىڭ ئايەتلىرىنى يادا ئالغانلىقىڭلار بىلەن دېگەنلىكتۇر.

﴿شۇنىڭدەك ئۇنىڭ پەرىشتىلەرنى، پەيغەمبەرلەرنى رەب قىلىۋېلىشقا بۇيرۇشى لايىق بولمايدۇ﴾ يەنى پەيغەمبەر سىلەرنى ﷲ دىن باشقا بىرسىگە، مەيلى ئۇ پەيغەمبەر بولسۇن (ياكى ﷲ تائالاغا) يېقىن پەرىشتە بولسۇن ئىبادەت قىلىشقا بۇيرۇمايدۇ.

﴿مۇسۇلمان بولغىنىڭلاردىن كېيىن پەيغەمبىرىڭلار سىلەرنى كۇفرىغا بۇيرۇمدۇ؟﴾ يەنى پەيغەمبەر ئۇنداق قىلمايدۇ. چۈنكى، ﷲ دىن باشقا بىرسىگە ئىبادەت قىلىشقا چاقىرغان كىشى شەكسىز كۇپۇرلۇققا چاقىرغان بولىدۇ. شەكسىز پەيغەمبەرلەر شېرىكى يوق بىر ﷲ تائالاغىلا ئىمان ئېيتىشقا ۋە ئىبادەتنى ئۇنىڭغىلا قىلىشقا بۇيرۇيدۇ.

ﷲ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿(ئى مۇھەممەد!) سەندىن ئىلگىرى ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەممىسىگە: «مەندىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، ماڭىلا ئىبادەت قىلىڭلار» دەپ ۋەھيى قىلدۇق﴾[1] ﴿بىز ھەقىقەتەن ھەر بىر ئۈممەتكە: «ﷲ غا ئىبادەت قىلىڭلار، شەيتاندىن (يەنى شەيتانغا، بۇتلارغا، كاھىنلارغا ئوخشاش ھەرقانداق مەبۇدقا ئىبادەت قىلىشتىن) يىراق بولۇڭلار» دەپ

[1] سۈرە ئەنبىيا 25 ـ ئايەت.

پەيغەمبەر ئەۋەتتۇق﴾[1] ﴿سەندىن بۇرۇن بىز ئەۋەتكەن پەيغەمبەرلىرىمىزدىن سوراپ باققىنكى، مېھرىبان الله دىن باشقا ئىبادەت قىلىنىدىغان ئىلاھلارنى بەلگىلىدۇقمۇ؟ (پەيغەمبەرلەرنىڭ ئىچىدە الله دىن غەيرىيگە ئىبادەت قىلىشقا دەۋەت قىلغىنى بارمۇ؟)﴾[2] الله تائالا پەرىشتەلەردىن خەۋەر بېرىپ مۇنداق دېدى: ﴿ئۇلاردىن كىمكى، مەن الله دىن باشقا ئىلاھمەن، دەيدىكەن، ئۇنى دوزاخ بىلەن جازالايمىز، زالىملارنى شۇنداق جازالايمىز﴾[3].

* * * * * *

وَإِذْ أَخَذَ ٱللَّهُ مِيثَـٰقَ ٱلنَّبِيِّـۧنَ لَمَآ ءَاتَيْتُكُم مِّن كِتَـٰبٍ وَحِكْمَةٍ ثُمَّ جَآءَكُمْ رَسُولٌ مُّصَدِّقٌ لِّمَا مَعَكُمْ لَتُؤْمِنُنَّ بِهِۦ وَلَتَنصُرُنَّهُۥ ۚ قَالَ ءَأَقْرَرْتُمْ وَأَخَذْتُمْ عَلَىٰ ذَٰلِكُمْ إِصْرِى ۖ قَالُوٓا۟ أَقْرَرْنَا ۚ قَالَ فَٱشْهَدُوا۟ وَأَنَا۠ مَعَكُم مِّنَ ٱلشَّـٰهِدِينَ ﴿٨١﴾ فَمَن تَوَلَّىٰ بَعْدَ ذَٰلِكَ فَأُو۟لَـٰٓئِكَ هُمُ ٱلْفَـٰسِقُونَ ﴿٨٢﴾

*ئۆز ۋاقتىدا الله پەيغەمبەرلەردىن چىن ئەھدە ئېلىپ: «سىلەرگە مەن كىتابنى ۋە ھېكمەتنى ئاتا قىلدىم، كېيىن سىلەرگە، سىلەردىكى نەرسىلەرنى (يەنى كىتاب بىلەن ھېكمەتنى) ئېتىراپ قىلغۇچى بىر پەيغەمبەر (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام) كەلسە ئۇنىڭغا، ئەلۋەتتە، ئىمان ئېيتىشىڭلار كېرەك ۋە ئۇنىڭغا ئەلۋەتتە ياردەم بېرىشىڭلار كېرەك» (دېدى). الله: «(بۇ ئەھدىنى) ئىقرار (يەنى ئېتىراپ) قىلدىڭلارمۇ؟ شۇنىڭ (يەنى بۇ ئىش) ئۈچۈن مېنىڭ ئەھدىمنى قوبۇل قىلدىڭلارمۇ؟» دېدى. ئۇلار: «ئېتىراپ قىلدۇق» دېدى. الله: «ئۆزەڭلارنىڭ ۋە تەۋەلىرىڭلارنىڭ ئېتىراپ قىلغانلىقىغا) گۇۋاھ بولۇڭلار، مەنمۇ سىلەر بىلەن بىللە گۇۋاھ بولغۇچىلاردىندۇرمەن» دېدى﴿81﴾. كىمكى شۇنىڭدىن كېيىن يۈز ئۆرۈسە (يەنى ئەھدىنى بۇزسا)، ئۇلار الله نىڭ ئىتائىتىدىن چىققۇچىلاردۇر﴿82﴾.*

## پەيغەمبەرلەردىن پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئىشىنىشكە ئەھدە ئېلىنغانلىقى توغرىسىدا

الله تائالا (بۇ ئايەتتە) ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن تارتىپ ئىسا ئەلەيھىسسالامغىچە بولغان ھەر بىر پەيغەمبەرگە كىتاب ۋە ھېكمەت بەرگەن چاغدا، ئۇلار ئۆزلىرىدىن كېيىن كېلىدىغان پەيغەمبەرگە چوقۇم ئىشىنىشكە ۋە ياردەم بېرىشكە، ئۇ پەيغەمبەرنىڭ پەيغەمبەرلىكى ۋە بىلىم - ھېكمىتى ئۆزىدىن كېيىن كېلىدىغان پەيغەمبەرگە ئەگىشىشتىن ۋە ياردەم بېرىشتىن توسالغۇ بولماسلىقىغا ئەھدە ئالغانلىقىدىن خەۋەر بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۆز ۋاقتىدا الله پەيغەمبەرلەردىن چىن ئەھدە ئېلىپ: «سىلەرگە مەن كىتابنى ۋە ھېكمەتنى ئاتا قىلدىم، كېيىن سىلەرگە، سىلەردىكى نەرسىلەرنى (يەنى كىتاب بىلەن ھېكمەتنى) ئېتىراپ قىلغۇچى بىر پەيغەمبەر (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام) كەلسە ئۇنىڭغا، ئەلۋەتتە،

---

[1] سۈرە نەھل 36 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە زۇخرۇف 45 - ئايەت.
[3] سۈرە ئەنبىيا 29 - ئايەت.

**ئىمان ئېيتىشىڭلار كېرەك ۋە ئۇنىڭغا ئەلۋەتتە ياردەم بېرىشىڭلار كېرەك» (دېدى ). الله: «(بۇ ئەھدىنى) ئىقرار (يەنى ئېتىراپ) قىلدىڭلارمۇ؟ شۇنىڭ (يەنى بۇ ئىش) ئۈچۈن مېنىڭ ئەھدىمنى قوبۇل قىلدىڭلارمۇ؟» دېدى﴾** يەنى مەن سىلەرگە كىتاب ۋە ھېكمەت بەرگەن ۋاقتىدا ئەھدە ئالغان ئىدىم.

﴿**كىمكى شۇنىڭدىن كېيىن يۈز ئۆرۈسە (يەنى ئەھدىنى بۇزسا)**﴾ يەنى ئۇ ئەھدىدىن (يۈز ئۆرۈسە) ﴿**ئۇلار اللە نىڭ ئىتائىتىدىن چىققۇچىلاردۇر**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەلى ئىبنى ئەبۇتالىب ۋە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇملار مۇنداق دەيدۇ: اللە ھەر بىر پەيغەمبەرنى پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەن چاغدا ئەگەر ئۇ پەيغەمبەر ھايات ۋاقتىدا اللە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتسە، ئۇ پەيغەمبەردىن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا چوقۇم ئىشىنىشكە ۋە ياردەم بېرىشكە ئەھدە ئالدى. شۇنداقلا ئۇ پەيغەمبەرلەرنى، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىلگەندە، ھايات بار ئۈممەتلىرىنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئىمان ئېيتىشقا ۋە ياردەم بېرىشكە ئۇلاردىن ئەھدە ئېلىشقا بۇيرۇدى.

تاۋۇس، ھەسەنبەسرى ۋە قەتادە مۇنداق دەيدۇ: اللە تائالا پەيغەمبەرلەرنىڭ بىر ـ بىرىگە ئىشىنىشىنىڭ لازىملىقى توغرىسىدا ئۇلاردىن ئەھدە ئالدى. بۇ سۆز ئەلى ۋە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمالارنىڭ يۇقىرىدا دېگەن سۆزلىرى بىلەن زىت كەلمەيدۇ. چۈنكى، ھەممە پەيغەمبەرلەرنىڭ ئاخىرقىسى بولغان مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ كاتتىسىدۇر. ئۇ قايسى زاماندا پەيغەمبەر بولۇپ كەلسە، ئۇنىڭغا بويسۇنۇش ئەلۋەتتە ۋاجىبتۇر. ئۇ ھەممە پەيغەمبەرلەرنىڭ ئالدىدا تۇرغۇچىدۇر، شۇڭا ئۇ، پۈتۈن پەيغەمبەرلەر ئىسرا كېچىسى بەيتۇلمۇقەددەسكە يىغىلغان ۋاقتىدا ئۇلارغا ئىمام بولدى، شۇنىڭدەك ئۇ قىيامەت كۈنى (كىشىلەرگە) شاپائەت قىلغۇچىدۇر. ئۇ شاپائەت باشقا ئىرادىلىك پەيغەمبەرلەرمۇ ئۆزلىرىنى تارتقان، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆزىگىلا خاس ئالىي مەرتىۋىدۇر.

* * * * * * *

أَفَغَيْرَ دِينِ ٱللَّهِ يَبْغُونَ وَلَهُۥٓ أَسْلَمَ مَن فِى ٱلسَّمَٰوَٰتِ وَٱلْأَرْضِ طَوْعًا وَكَرْهًا وَإِلَيْهِ
يُرْجَعُونَ ﴿٨٣﴾ قُلْ ءَامَنَّا بِٱللَّهِ وَمَآ أُنزِلَ عَلَيْنَا وَمَآ أُنزِلَ عَلَىٰٓ إِبْرَٰهِيمَ وَإِسْمَٰعِيلَ وَإِسْحَٰقَ
وَيَعْقُوبَ وَٱلْأَسْبَاطِ وَمَآ أُوتِىَ مُوسَىٰ وَعِيسَىٰ وَٱلنَّبِيُّونَ مِن رَّبِّهِمْ لَا نُفَرِّقُ بَيْنَ أَحَدٍ مِّنْهُمْ
وَنَحْنُ لَهُۥ مُسْلِمُونَ ﴿٨٤﴾ وَمَن يَبْتَغِ غَيْرَ ٱلْإِسْلَٰمِ دِينًا فَلَن يُقْبَلَ مِنْهُ وَهُوَ فِى ٱلْءَاخِرَةِ مِنَ
ٱلْخَٰسِرِينَ ﴿٨٥﴾

***ئۇلار (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) اللە نىڭ دىنىدىن (يەنى ئىسلام دىنىدىن) باشقا دىننى تىلەمدۇ؟ ھالبۇكى، ئاسمانلاردىكىلەر ۋە زېمىندىكىلەر ئىختىيارىي ۋە ئىختىيارسىز رەۋىشتە اللە غا بويسۇنغان تۇرسا. ئۇلار (قىيامەت كۈنى) اللە تەرىپىگە قايتۇرۇلىدۇ﴿83﴾. (ئى مۇھەممەد! ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، «بىز اللە غا ئىمان ئېيتتۇق، بىزگە نازىل قىلىنغانغا (يەنى قۇرئانغا)، ئىبراھىمغا، ئىسمائىلغا، ئىسھاققا، يەئقۇبقا ۋە ئۇنىڭ ئەۋلادلىرىغا نازىل قىلىنغان ۋەھيگە، مۇساغا بېرىلگەنگە (يەنى تەۋراتقا)، ئىساغا بېرىلگەنگە (يەنى ئىنجىلغا) ۋە پەيغەمبەرلەرگە پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن بېرىلگەنگە (يەنى كىتابلارغا) ئىمان ئېيتتۇق، ئۇلارنىڭ ھېچبىرىنى ئايرىۋەتمەيمىز (يەنى ئۇلارنىڭ***

*بەزىسىگە ئىمان ئېيتىپ، بەزىسىنى ئىنكار قىلمايمىز»، بىز الله غا بويسۇنغۇچىلارمىز»* [84]. *كىمكى ئىسلام (دىنىدىن) غەيرىي دىنني تىلەيدىكەن، ھەرگىز ئۇ (يەنى ئۇنىڭ دىنى) قوبۇل قىلىنمايدۇ، ئۇ ئاخىرەتتە زىيان تارتقۇچىدۇر* [85].

## الله تائالانىڭ دەرگاھىدا باشقىسى قوبۇل قىلىنمايدىغان ھەقىقىي دىن ئىسلام دىنىدۇر

﴿**ئۇلار (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) الله نىڭ دىنىدىن (يەنى ئىسلام دىنىدىن) باشقا دىننى تىلەمدۇ؟ ھالبۇكى، ئاسمانلاردىكىلەر ۋە زېمىندىكىلەر ئىختىيارىي ۋە ئىختىيارسىز رەۋىشتە الله غا بويسۇنغان تۇرسا**﴾ يەنى ئاسمان ۋە زېمىندىكى مەخلۇقاتلارنىڭ ھەممىسى باش ئەگكەن، شېرىكى يوق، بىرلا الله تائالاغا ئىبادەت قىلىشتىن ئىبارەت الله تائالانىڭ دىنىدىن باشقا بىر دىنغا ئەگەشكەن كىشىنى الله ئەيىبلىدى. الله بۇ دىن بىلەن ئۆزىنىڭ كىتابلىرىنى چۈشۈردى ۋە پەيغەمبەرلىرىنى ئەۋەتتى.

الله تائالا ئاسمان ۋە زېمىندىكى بارلىق مەخلۇقاتلارنىڭ ئۆزىگە بويسۇنىدىغانلىقى ۋە باش ئېگىدىغانلىقى توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئاسمانلاردىكىلەر ۋە زېمىندىكىلەر (يەنى پەرىشتىلەر، ئىنسانلار ۋە جىنلار) ئىختىيارى ۋە مەجبۇرىي يوسۇندا الله غا بويسۇنىدۇ﴾[1] ﴿ئۇلار الله ياراتقان شەيئىلەرنىڭ سايىلىرىنىڭ بويسۇنغان ھالدا الله غا سەجدە قىلىش يۈزىسىدىن ئوڭ ـ سولغا مايىل بولۇپ تۇرغانلىقىنى كۆرمىدىمۇ؟ ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى ھايۋاناتلار، پەرىشتىلەر الله غا سەجدە قىلىدۇ، ئۇلار (الله غا سەجدە قىلىشتىن) چوڭچىلىق قىلىپ باش تارتمايدۇ. ئۇلار ئۆز ئۈستىدىكى پەرۋەردىگارىدىن قورقىدۇ، ئۆزلىرىگە بۇيرۇلغاننى قىلىدۇ﴾[2] مۆمىن الله تائالاغا چىن قەلبىدىن ئىختىيارى ھالدا باش ئېگىدۇ. كاپىرمۇ الله تائالاغا ئىختىيارسىز ھالدا باش ئېگىدۇ. چۈنكى، ئۇ كاپىر الله تائالانىڭ قارشىلىق كۆرسەتكىلى بولمايدىغان بۈيۈك كۈچى ئاستىدىدۇر.

ۋەكىئ، مۇجاھىدنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بۇ ئايەت الله تائالانىڭ ﴿ئەگەر سەن ئۇلاردىن: «ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى كىم ياراتتى، كۈننى ۋە ئاينى كىم (بەندىلەرنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن) بويسۇندۇردى؟» دەپ سورىساڭ، ئۇلار چوقۇم: «الله» دەپ جاۋاب بېرىدۇ، ئۇلار قانداقمۇ (الله نىڭ ئىبادىتىدىن) باش تارتىدۇ!﴾[3] دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسىگە ئوخشاشتۇر. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: «كاپىرلارنىڭمۇ ئىختىياسىز ھالدا باش ئېگىشى الله تائالا ئادەم نەسلىدىن ئەھدە ئالغاندا بولغاندۇر».

﴿**ئۇلار(قىيامەت كۈنى) الله تەرىپىگە قايتۇرۇلىدۇ**﴾ يەنى قىيامەت كۈنى بىر ئادەمگە ئۇنىڭ قىلغان ئەمەلىگە قاراپ جازا ياكى مۇكاپات بېرىلىدۇ.

﴿**(ئى مۇھەممەد!ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، «بىز الله غا ئىمان ئېيتتۇق، بىزگە نازىل قىلىنغانغا (يەنى قۇرئانغا)، ئىبراھىمغا، ئىسمائىلغا، ئىسھاققا، يەئقۇبقا ۋە ئۇنىڭ ئەۋلادلىرىغا نازىل قىلىنغان ۋەھىگە، مۇساغا بېرىلگەنگە (يەنى تەۋراتقا)، ئىساغا بېرىلگەنگە (يەنى ئىنجىلغا) ۋە پەيغەمبەرلەرگە پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن بېرىلگەنگە (يەنى كىتابلارغا) ئىمان ئېيتتۇق، ئۇلارنىڭ ھېچبىرىنى ئايرىۋەتمەيمىز (يەنى ئۇلارنىڭ بەزىسىگە ئىمان ئېيتىپ، بەزىسىنى ئىنكار قىلمايمىز)، بىز الله غا**

---

[1] سۈرە رەئد 15 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە نەھل 48 — 50 ـ ئايەتكىچە.
[3] سۈرە ئەنكەبۇت 61 ـ ئايەت.

بويسۇنغۇچىلارمىز »﴾ يەنى مۆمىنلەر الله تائالانىڭ پۈتۈن پەيغەمبەرلىرىگە ۋە ھەممە كىتابلىرىغا، ئۇلاردىن بىرىنىمۇ ئايرىپ قويماي ئىمان ئېيتىدۇ.

﴿كىمكى ئىسلام (دىنىدىن) غەيرىي دىنني تىلەيدىكەن، ھەرگىز ئۇ (يەنى ئۇنىڭ دىنى) قوبۇل قىلىنمايدۇ﴾ يەنى كىمكى الله تائالا كۆرسىتىپ بەرگەن يولدىن باشقا بىر يولغا ماڭسا ئۇنىڭ ئەمەل ـ ئىبادىتى ھەرگىز قوبۇل قىلىنمايدۇ. ﴿ئۇ ئاخىرەتتە زىيان تارتقۇچىدۇر﴾ بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: كىمكى بىزنىڭ دىنىمىزدا يوق بىر ئىشنى قىلسا، ئۇ ئىش ھەرگىز قوبۇل قىلىنمايدۇ.

ئىمام ئەھمەد، ھەسەننىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىز مەدىنىدىكى چېغىمىزدا بىزگە ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىپ بەرگەن ئىدى: قىيامەت كۈنى ھەممە ئەمەل ـ ئىبادەتلەر (الله تائالانىڭ ئالدىغا) كېلىدۇ، ناماز كېلىپ، ئى پەرۋەردىگارىم! مەن ناماز دەيدۇ. الله تائالا: ھەقىقەتەن سەن ياخشىلىقنىڭ ئۈستىدىدۇرسەن دەيدۇ. سەدىقە كېلىپ: ئى پەرۋەردىگارىم! مەن سەدىقە دەيدۇ. الله تائالا: ھەقىقەتەن سەن ياخشىلىقنىڭ ئۈستىدىدۇرسەن دەيدۇ. روزا كېلىپ: ئى پەرۋەردىگارىم! مەن روزا دەيدۇ. الله تائالا: ھەقىقەتەن سەن ياخشىلىقنىڭ ئۈستىدىدۇرسەن دەيدۇ. ئاندىن باشقا ئەمەل ـ ئىبادەتلەر كېلىدۇ. الله تائالا ئۇلارنىڭ ھەممىسىگە: ھەقىقەتەن سىلەر ياخشىلىقنىڭ ئۈستىدىدۇرسىلەر دەيدۇ. ئاندىن ئىسلام دىنى: ئى پەرۋەردىگارىم! سەن سالامەت قىلغۇچىدۇرسەن، مەن ئىسلامدۇرمەن، دەيدۇ. الله تائالا: ھەقىقەتەن سەن ياخشىلىقنىڭ ئۈستىدىدۇرسەن، مەن بۈگۈن سېنىڭ سەۋەبىڭ بىلەن ئازابلايمەن ۋە سېنىڭ سەۋەبىڭ بىلەن مۇكاپاتلايمەن دەيدۇ. چۈنكى، الله تائالا كىتابىدا: ﴿كىمكى ئىسلام (دىنىدىن) غەيرىي دىنني تىلەيدىكەن، ھەرگىز ئۇ (يەنى ئۇنىڭ دىنى) قوبۇل قىلىنمايدۇ، ئۇ ئاخىرەتتە زىيان تارتقۇچىدۇر﴾ دېدى دەيدۇ ».

* * * * * * *

كَيْفَ يَهْدِى ٱللَّهُ قَوْمًا كَفَرُوا۟ بَعْدَ إِيمَـٰنِهِمْ وَشَهِدُوٓا۟ أَنَّ ٱلرَّسُولَ حَقٌّ وَجَآءَهُمُ ٱلْبَيِّنَـٰتُ ۚ وَٱللَّهُ لَا يَهْدِى ٱلْقَوْمَ ٱلظَّـٰلِمِينَ ﴿٨٦﴾ أُو۟لَـٰٓئِكَ جَزَآؤُهُمْ أَنَّ عَلَيْهِمْ لَعْنَةَ ٱللَّهِ وَٱلْمَلَـٰٓئِكَةِ وَٱلنَّاسِ أَجْمَعِينَ ﴿٨٧﴾ خَـٰلِدِينَ فِيهَا لَا يُخَفَّفُ عَنْهُمُ ٱلْعَذَابُ وَلَا هُمْ يُنظَرُونَ ﴿٨٨﴾ إِلَّا ٱلَّذِينَ تَابُوا۟ مِنۢ بَعْدِ ذَٰلِكَ وَأَصْلَحُوا۟ فَإِنَّ ٱللَّهَ غَفُورٌ رَّحِيمٌ ﴿٨٩﴾

*ئىمان ئېيتقاندىن، پەيغەمبەرنىڭ ھەق ئىكەنلىكىگە شاھىت بولغاندىن ۋە ئۆزلىرىگە روشەن دەلىللەر كەلگەندىن كېيىن كاپىر بولغان قەۋمنى الله قانداقمۇ ھىدايەت قىلسۇن! الله زالىم قەۋمنى ھىدايەت قىلمايدۇ﴿86﴾. الله نىڭ، پەرىشتىلەرنىڭ ۋە ئىنسانلارنىڭ ۋە ھەممىسىنىڭ لەنىتىگە ئۇچراش ئۇلارغا بېرىلگەن جازادۇر﴿87﴾. ئۇلار دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ. ئۇلاردىن ئازاب يېنىكلىتىلمەيدۇ. كېچىكتۈرۈلمەيدۇ﴿88﴾. پەقەت تەۋبە قىلغانلار ۋە (بۇزۇق ئەمەللىرىنى) تۈزەتكەنلەر بۇنىڭدىن مۇستەسنا، الله (مۇنداقلارغا) مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر ۋە مېھرىباندۇر﴿89﴾.*

## الله تائالانىڭ ئىمان ئېيتىپ بولۇپ كاپىر بولىۋالغان كىشىلەردىن پەقەت چىن قەلبىدىن تەۋبە قىلغان كىشىنىلا توغرا يولغا باشلايدىغانلىقى توغرىسىدا

ئىبنى جەرىر، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئەنسارىلارنىڭ ئىچىدىن بىر كىشى مۇسۇلمان بولغان ئىدى. كېيىن ئۇ ئىسلامدىن كۇپۇرلۇققا يېنىۋالدى. ئۇ كۇپۇرلۇققا يانغانلىقىغا پۇشايمان قىلىپ يېقىن ئادەملىرىگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن سوراپ بېقىڭلار، ماڭا تەۋبە قىلىش بارمىكەن دەپ ئەلچى ئەۋەتتى. شۇنىڭ بىلەن الله تائالانىڭ: **﴿ئىمان ئېيتقاندىن، پەيغەمبەرنىڭ ھەق ئىكەنلىكىگە شاھىت بولغاندىن ۋە ئۇلارغا روشەن دەلىللەر كەلگەندىن كېيىن كاپىر بولغان قەۋمنى الله قانداقمۇ ھىدايەت قىلسۇن!﴾** دېگەن ئايىتىدىن **﴿پەقەت تەۋبە قىلغانلار ۋە (بۇزۇق ئەمەللىرىنى) تۈزەتكەنلەر بۇنىڭدىن مۇستەسنا، الله (مۇنداقلارغا) مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر ۋە مېھرىباندۇر﴾** دېگەن ئايىتىگىچە چۈشتى. ئاندىن كىشىلەر ئۇنىڭغا تەۋبە قىلساڭ بولىدىكەن، دەپ ئادەم ئەۋەتتى، ئۇ تەۋبە قىلىپ قايتا ئىسلامغا كىردى.

**﴿ئىمان ئېيتقاندىن، پەيغەمبەرنىڭ ھەق ئىكەنلىكىگە شاھىت بولغاندىن ۋە ئۇلارغا روشەن دەلىللەر كەلگەندىن كېيىن كاپىر بولغان قەۋمنى الله قانداقمۇ ھىدايەت قىلسۇن!﴾** يەنى پەيغەمبەر ئۇلارغا ئېلىپ كەلگەن دىنىنىڭ راستلىقىغا ھۆججەت ۋە پاكىتلارنى كەلتۈردى ۋە ئۇنى ناھايىتى ئوچۇق بايان قىلىپ بەردى. شۇنىڭدىن كېيىن ئۇلار شېرىككە ۋە گۇمراھلىققا قايتتى. بۇلار بۇ گۇمراھلىقتىن كېيىن قانداقمۇ ھىدايەتكە لايىق بولىدۇ؟ شۇڭا الله تائالا مۇنداق دېدى: **﴿الله زالىم قەۋمنى ھىدايەت قىلمايدۇ﴾**.

**﴿الله نىڭ، پەرىشتىلەرنىڭ ۋە ئىنسانلارنىڭ ۋە ھەممىسىنىڭ لەنىتىگە ئۇچراش ئۇلارغا بېرىلگەن جازادۇر﴾** يەنى ئۇلارغا الله ۋە ئۇنىڭ بارلىق مەخلۇقاتلىرى لەنەت ئېيتىدۇ. **﴿ئۇلار دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ﴾** يەنى لەنەتلەرنىڭ ئىچىدە **﴿ئۇلاردىن ئازاب يېنىكلىتىلمەيدۇ، كېچىكتۈرۈلمەيدۇ﴾**.

**﴿پەقەت تەۋبە قىلغانلار ۋە (بۇزۇق ئەمەللىرىنى) تۈزەتكەنلەربۇنىڭدىن مۇستەسنا، الله (مۇنداقلارغا) مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر ۋە مېھرىباندۇر﴾** يەنى الله تائالا بەندىلىرىگە مېھرىبان ۋە شەپقەتلىك بولغانلىقى ئۈچۈن گۇناھلىرىغا تەۋبە قىلغان بەندىسىنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلىدۇ.

* * * * * * *

إِنَّ ٱلَّذِينَ كَفَرُواْ بَعْدَ إِيمَـٰنِهِمْ ثُمَّ ٱزْدَادُواْ كُفْرًا لَّن تُقْبَلَ تَوْبَتُهُمْ وَأُوْلَـٰٓئِكَ هُمُ ٱلضَّآلُّونَ
۝٩٠ إِنَّ ٱلَّذِينَ كَفَرُواْ وَمَاتُواْ وَهُمْ كُفَّارٌ فَلَن يُقْبَلَ مِنْ أَحَدِهِم مِّلْءُ ٱلْأَرْضِ ذَهَبًا وَلَوِ ٱفْتَدَىٰ
بِهِۦٓ ۗ أُوْلَـٰٓئِكَ لَهُمْ عَذَابٌ أَلِيمٌ وَمَا لَهُم مِّن نَّـٰصِرِينَ ۝٩١

***شۈبھىسىزكى، ئىمان ئېيتقاندىن كېيىن كاپىر بولغانلار، ئاندىن كۇفرىنى تېخىمۇ ئاشۇرغانلارنىڭ تەۋبىسى ھەرگىزمۇ قوبۇل قىلىنمايدۇ. ئەنە شۇلار گۇمراھلاردۇر[90]. شۈبھىسىزكى، كاپىر بولۇپ (تەۋبە قىلماستىن) كۇفرى بىلەن ئۆلگەنلەرنىڭ ھېچبىرىدىن يەر يۈزىگە بىر كېلىدىغان ئالتۇن فىدىيە بەرسىمۇ قوبۇل قىلىنمايدۇ، ئەنە شۇلار قاتتىق ئازابقا قالىدۇ، ئۇلارغا (ئۇلارنى الله نىڭ ئازابىدىن قۇتۇلدۇرىدىغان) ھېچبىر مەدەتكار بولمايدۇ[91].***

## كاپىرنىڭ ئۆلۈش ئالدىدا قىلغان تەۋبىسىنىڭ ۋە قىيامەت كۈنىدە بەرگەن فىدىيەسىنىڭ قوبۇل قىلىنمايدىغانلىقى توغرىسىدا

اللە تائالا (بۇ ئايەتتە) ئىمان ئېيتىپ بولۇپ كۆپۈرلۈققا يېنىپ كۆپرىدا ئۆلگۈچە داۋاملاشقان كىشىگە تەھدىت سالىدۇ ۋە ئۇلارنىڭ ئۆلۈش ئالدىدا قىلغان تەۋبىسىنىڭ ھەرگىزمۇ قوبۇل قىلىنمايدىغانلىقىدىن خەۋەر بېرىدۇ. اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿داۋاملىق يامان ئىشلارنى قىلىپ بېشىغا ئۆلۈم كەلگەن چاغدا، ئەمدى تەۋبە قىلدىم دېگۈچىلەرنىڭ تەۋبىسى ۋە كاپىر پېتى ئۆلگۈچىلەرنىڭ تەۋبىسى (يەنى ئۆلۈم ئالدىدا ئىمان ئېيتتىم دېگۈچىلەرنىڭ ئىمانى) قوبۇل قىلىنمايدۇ﴾[1].

**﴿شۈبھىسىزكى، ئىمان ئېيتقاندىن كېيىن كاپىر بولغانلار، ئاندىن كۇفرىنى تېخىمۇ ئاشۇرغانلارنىڭ تەۋبىسى ھەرگىزمۇ قوبۇل قىلىنمايدۇ. ئەنە شۇلار گۇمراھلاردۇر﴾** يەنى ھەق يولدىن ئازغۇنلۇق يولىغا چىقىپ كەتكۈچىدۇر.

ھافىز ئەبۇبەكرى بەززار، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىر تۈركۈم كىشىلەر ئىسلامغا كىردى، ئاندىن (ئىسلامدىن) يېنىۋالدى، كېيىن يەنە ئىسلامغا كىردى ۋە يەنە يېنىۋالدى، ئاندىن ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئادەملىرىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن بۇ توغرۇلۇق سوراش ئۈچۈن ئەۋەتتى. ئۇلارنىڭ ئادەملىرى، ئۇلارنىڭ بۇ قىلمىشلىرىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا سۆزلەپ بەردى. ئاندىن بۇ ئايەت چۈشتى: **﴿شۈبھىسىزكى، ئىمان ئېيتقاندىن كېيىن كاپىر بولغانلار، ئاندىن كۇفرىنى تېخىمۇ ئاشۇرغانلارنىڭ تەۋبىسى ھەرگىزمۇ قوبۇل قىلىنمايدۇ﴾**.

**﴿شۈبھىسىزكى، كاپىر بولۇپ (تەۋبە قىلماستىن) كۇفرى بىلەن ئۆلگەنلەرنىڭ ھېچبىرىدىن يەر يۈزىگە بىر كېلىدىغان ئالتۇن فىدىيە بەرسىمۇ قوبۇل قىلىنمايدۇ، ئەنە شۇلار قاتتىق ئازابقا قالىدۇ، ئۇلارغا (ئۇلارنى اللە نىڭ ئازابىدىن قۇتۇلدۇرىدىغان) ھېچبىر مەدەتكار بولمايدۇ﴾** يەنى بىر كىشى كۆپۈرلۈق ھالىتىدە ئۆلگەن بولسا ئۇ زېمىن توشقۇچە ئالتۇن سەدىقە قىلغان بولسىمۇ ئۇنىڭ قىلغان سەدىقىسى ھەرگىزمۇ قوبۇل قىلىنمايدۇ. مېھمانىنى ھۆرمەتلەيدىغان، ئەسىرنى قويۇپ بېرىدىغان ۋە (كىشىلەرگە) تائام بېرىدىغان ئابدۇللاھ ئىبنى جەدئان دېگەن (كاپىرنىڭ) قىلغان ياخشىلىقلىرى ئۇنىڭغا مەنپەئەت قىلامدۇ؟ دەپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن سورىغاندا. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ياق، چۈنكى، ئۇ: بىرەر كۈنمۇ (يەنى بىرەر قېتىممۇ) ئى پەرۋەردىگارىم! قىيامەت كۈنى مېنىڭ خاتالىقلىرىمنى كەچۈرگىن دەپ باقمىدى» دەپ جاۋاب بەردى.

شۇنىڭدەك ئۇ زېمىن توشقۇچە ئالتۇن سەدىقە قىلسىمۇ ئۇنىڭدىن قوبۇل قىلىنمايدۇ، اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ھېچ كىشىنىڭ فىدىيىسى قوبۇل قىلىنمايدىغان، ھېچ كىشىنىڭ شاپائىتى پايدا قىلمايدىغان، ئۇلارغا (يەنى كاپىرلار ۋە گۇناھكارلارغا) ياردەم قىلىنمايدىغان كۈندىن قورقۇڭلار﴾[2] ﴿يەر يۈزىدىكى بارلىق ئالدى - ساتتىمۇ، دوستلۇقمۇ بولمايدىغان كۈن (يەنى قىيامەت كۈنى)﴾[3] ﴿يەر يۈزىدىكى بارلىق نەرسىلەر، يەنە شۇنىڭدەك بىر ھەسسە كېلىدىغان نەرسىلەر كاپىرلارنىڭ بولۇپ، ئۇلار قىيامەت كۈنى (اللە) نىڭ ئازابىدىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن ئۇنى فىدىيە قىلىپ بەرگەن تەقدىردىمۇ، ئۇلارنىڭ (بۇ فىدىيىسى) قوبۇل قىلىنمايدۇ، ئۇلار قىيىنغۇچى ئازابقا دۇچار بولىدۇ﴾[4].

---

(1) سۈرە نىسا 18 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
(2) سۈرە بەقەرە 123 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
(3) سۈرە ئىبراھىم 31 - ئايەتنىڭ بىرقىسمى.
(4) سۈرە مائىدە 36 - ئايەت.

شۇنىڭ ئۈچۈن الله تائالا بۇ يەردە مۇنداق دېدى: ﴿**شۈبھىسىزكى، كاپىر بولۇپ (تەۋبە قىلماستىن) كۇفرى بىلەن ئۆلگەنلەرنىڭ ھېچبىرىدىن يەر يۈزىگە بىر كېلىدىغان ئالتۇن فىدىيە بەرسىمۇ قوبۇل قىلىنمايدۇ**﴾.

ئىمام ئەھمەد، ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «الله تائالا جەننەتتىكى كىشىلەردىن بىر كىشىنى كەلتۈرۈپ ئۇنىڭغا: ئى ئادەم بالىسى! سېنىڭ ئورنۇڭ قانداق ئىكەن؟ دەيدۇ. ئۇ: ئى پەرۋەردىگارىم! بۇ بەك ياخشى ئورۇن ئىكەن، دەيدۇ. الله تائالا ئۇنىڭغا: سەن مەندىن بىر نەرسە سورىغىن ۋە ئارزۇ قىلغىن، دەيدۇ. شېھىتلىكنىڭ پەزىلىتىنى كۆرگەنلىكى ئۈچۈن، ئۇ (الله تائالاغا): سېنىڭ مېنى دۇنياغا قايتۇرۇشىڭنى، ئاندىن مەن سېنىڭ يولۇڭدا ئون قېتىم ئۆلتۈرۈلۈشىمدىن باشقىنى سورىمايمەن ۋە ئارزۇ قىلمايمەن، دەيدۇ. الله تائالا دوزاختىكى كىشىلەردىن بىر كىشىنى كەلتۈرۈپ ئۇنىڭغا: ئى ئادەم بالىسى! سېنىڭ ئورنۇڭ قانداق ئىكەن؟ دەيدۇ. ئۇ: ئى پەرۋەردىگارىم! (ئۇ) بەك يامان ئورۇن ئىكەن دەيدۇ. الله تائالا ئۇنىڭغا: زېمىن توشقۇچە ئالتۇن فىدىيە قىلامسەن؟ دەيدۇ. ئۇ: ئى پەۋەردىگارىم! شۇنداق قىلاي دەيدۇ. الله تائالا ئۇنىڭغا: يالغان ئېيتتىڭ، مەن سەندىن ئۇنىڭدىن ئازراق ۋە يەڭگىلراقنى سورىسام سەن (ئۇنى) قىلمىدىڭ، دەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن (ئۇنى) دوزاخقا قايتۇرىدۇ». شۇنىڭ ئۈچۈن الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئەنە شۇلار قاتتىق ئازابقا قالىدۇ، ئۇلارغا (ئۇلارنى الله نىڭ ئازابىدىن قۇتۇلدۇرىدىغان) ھېچبىر مەدەتكار بولمايدۇ**﴾ يەنى ئۇلارنى الله تائالانىڭ ئازابىدىن قۇتقۇزىدىغان بىرمۇ كىشى يوق.

* * * * * * *

لَن تَنَالُواْ ٱلۡبِرَّ حَتَّىٰ تُنفِقُواْ مِمَّا تُحِبُّونَۚ وَمَا تُنفِقُواْ مِن شَيۡءٖ فَإِنَّ ٱللَّهَ بِهِۦ عَلِيمٞ ﴿٩٢﴾

***ياخشى كۆرگەن نەرسەڭلاردىن سەرپ قىلمىغىچە (يەنى ماللىرىڭلارنىڭ ياخشىسىنى سەدىقە قىلمىغىچە) ھەرگىز ياخشىلىققا (يەنى جەننەتكە) ئېرىشەلمەيسىلەر، (الله نىڭ يولىدا) نېمىنى سەرپ قىلماڭلار، الله ئۇنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر***﴿92﴾.

## ياخشى كۆرگەن مال ـ مۈلۈكنى سەدىقە قىلىش ياخشىلىقنىڭ قاتارىدىن ئىكەنلىكى توغرىسىدا

ئىمام ئەھمەد، ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئەبۇتەلھە مەدىنىدىكى ئەنسارىلارنىڭ ئىچىدە مال ـ دۇنياسى ئەڭ كۆپ كىشى ئىدى. ئۇ مال ـ مۈلۈكلىرىنىڭ ئىچىدىن بەيرىھا دېگەن بېغىنى بەك ياخشى كۆرەتتى. ئۇ باغ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەسجىدىنىڭ ئۇدۇلىدا ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام باغنىڭ ئىچىگە كىرىپ ئۇنىڭ تاتلىق سۈلىرىدىن ئىچەتتى. ﴿**ياخشى كۆرگەن نەرسەڭلاردىن سەرپ قىلمىغىچە (يەنى ماللىرىڭلارنىڭ ياخشىسىنى سەدىقە قىلمىغىچە) ھەرگىز ياخشىلىققا (يەنى جەننەتكە) ئېرىشەلمەيسىلەر**﴾ دېگەن ئايەت چۈشكەندە، ئەبۇتەلھە: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! شەكسىز الله تائالا : ﴿**ياخشى كۆرگەن نەرسەڭلاردىن سەرپ قىلمىغىچە (يەنى ماللىرىڭلارنىڭ ياخشىسىنى سەدىقە قىلمىغىچە) ھەرگىز ياخشىلىققا (يەنى جەننەتكە) ئېرىشەلمەيسىلەر**﴾ دېدى. ھەقىقەتەن مەن مال ـ مۈلۈكلىرىمنىڭ ئىچىدە بەيرىھا دېگەن بېغىمنى بەك ياخشى كۆرىمەن، ئۇ الله يولىدا سەدىقە بولسۇن، مەن ئۇنىڭ ساۋابىنى الله تائالادىن ئۈمىد قىلىمەن. ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! سەن

ئۇنى الله تائالا ساڭا كۆرسەتكەن بويىچە بىر تەرەپ قىلغىن دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ياھ ـ ياھ، بۇ پايدىلىق مال بولدى، بۇ پايدىلىق مال بولدى (يەنى الله تائالانىڭ دەرگاھىدا ساۋابى كۆپ مال بولدى). مەن سېنىڭ سۆزۈڭنى ئاڭلىدىم، مەن سېنىڭ (ئۇنى) ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىڭغا سەدىقە قىلىشىڭنى توغرا كۆرىمەن» دېدى. ئەبۇتەلھە: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى مەن سەن دېگەندەك قىلىمەن دېدى. ئاندىن ئەبۇتەلھە بېغىنى ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىغا ۋە تاغىسىنىڭ بالىلىرىغا بۆلۈپ بەردى».

ئىمام مۇسلىم ۋە نەسەئى رىۋايەت قىلغان ھەدىستە مۇنداق دەپ كەلدى: ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مەن خەيبەردىكى ئالغان نېسىۋەمدىن ياخشىراق بىر مالغا ئېرىشەلمىدىم، سەن ئۇ نېسىۋەمنى قانداق بىر تەرەپ قىلىشىمغا بۇيرۇيسەن؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەسلىسىنى تۇتۇپ قېلىپ (ئۇنىڭ) پايدىسىنى (الله تائالانىڭ يولىدا) سەدىقە قىلغىن» دېدى.

* * * * * * *

﴿كُلُّ ٱلطَّعَامِ كَانَ حِلاًّ لِّبَنِىٓ إِسْرَٰٓءِيلَ إِلَّا مَا حَرَّمَ إِسْرَٰٓءِيلُ عَلَىٰ نَفْسِهِۦ مِن قَبْلِ أَن تُنَزَّلَ ٱلتَّوْرَىٰةُ ۗ قُلْ فَأْتُوا۟ بِٱلتَّوْرَىٰةِ فَٱتْلُوهَآ إِن كُنتُمْ صَٰدِقِينَ ﴿٩٣﴾ فَمَنِ ٱفْتَرَىٰ عَلَى ٱللَّهِ ٱلْكَذِبَ مِنۢ بَعْدِ ذَٰلِكَ فَأُو۟لَٰٓئِكَ هُمُ ٱلظَّٰلِمُونَ ﴿٩٤﴾ قُلْ صَدَقَ ٱللَّهُ ۗ فَٱتَّبِعُوا۟ مِلَّةَ إِبْرَٰهِيمَ حَنِيفًا وَمَا كَانَ مِنَ ٱلْمُشْرِكِينَ ﴿٩٥﴾﴾

***تەۋرات نازىل قىلىنىشتىن ئىلگىرى، ئىسرائىل (يەنى يەئقۇب ئەلەيھىسسالام) ئۆزىگە ھارام قىلغان يېمەكلىكلەر (يەنى تۆگىنىڭ گۆشى ۋە سۈتى) دىن باشقا يېمەكلىكلەرنىڭ ھەممىسى ئىسرائىل ئەۋلادىغا ھالال ئىدى. (ئى مۇھەممەد! ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، «ئەگەر راستچىل بولساڭلار، تەۋراتنى ئېلىپ كېلىپ ئوقۇپ بېقىڭلار» ﴿93﴾. شۇنىڭدىن كېيىن (يەنى روشەن دەلىل مەيدانغا كەلگەندىن كېيىن)، كىمكى الله نامىدىن يالغاننى توقۇيدىكەن، ئۇلار زالىملاردۇر ﴿94﴾. ئېيتقىنكى، «الله راست ئېيتتى، (ئىسلام دىنىدىن ئىبارەت) ئىبراھىمنىڭ توغرا دىنىغا ئەگىشىڭلار، ئۇ (يەنى ئىبراھىم) مۇشرىكلاردىن ئەمەس ئىدى» ﴿95﴾.***

## يەھۇدىيلارنىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن سورىغان سوئاللىرى توغرىسىدا

ئىمام ئەھمەد، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىر تۈركۈم يەھۇدىيلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ: بىز پەيغەمبەردىن باشقىسى بىلمەيدىغان بىرنەچچە خىل خىسلەتلەرنى سەندىن سورايمىز، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەر مەندىن خالىغان نەرسەڭلەرنى سوراڭلار، لېكىن مەن سىلەر بىلىدىغان بىر نەرسىنى سۆزلەپ بەرسەم (يەنى مەن سىلەرنىڭ سوئاللىرىڭغا توغرا جاۋاب بەرسەم)، سىلەر ماڭا ئەگىشىپ ئىسلامغا كىرىشكە الله تائالانىڭ ئەھدىسىنى ۋە يەئقۇب ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ بالىلىرىدىن ئالغان ۋەدىنى ماڭا بېرىڭلار»[1] دېدى. يەھۇدىيلار: شۇنداق قىلايلى، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنداق بولسا خالىغىنىڭلارنى سوراڭلار»

---

[1] يەنى مەن سىلەرنىڭ سوئاللىرىڭلارغا جاۋاب بەرسەم سىلەر ماڭا ئەگىشىشكە ۋەدە بېرىڭلار.

دېدى. يەھۇدىيلار: سەن بىزگە تۆت خىسلەتتىن خەۋەر بەرگىن، دېدى. يەنى سەن بىزگە ئىسرائىل (يەنى يەئقۇب ئەلەيھىسسالام) ئۆزىگە قايسى يېمەكلىكنى هارام قىلغانلىقىنى، ئەر كىشى بىلەن ئايال كىشىنىڭ ئىسپىرمىسىنىڭ قانداق بولىدىغانلىقىنى، ئىسپىرمىدىن ئوغۇل بىلەن قىزنىڭ قانداق يارىتىلىدىغانلىقىنى ۋە بۇ ساۋاتسىز پەيغەمبەر (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى دېمەكچى) قانداق ئۇيقۇلايدىغانلىقى ۋە پەرىشتىلەردىن قايسىسىنىڭ ئۇنىڭ يېقىنى ئىكەنلىكى توغرۇلۇق خەۋەر بەرگىن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەگەر ئۇلارغا بۇ ئىشلارنى سۆزلەپ بەرسە، ئۇلارنىڭ ئۆزىگە ئەگىشىدىغانلىقىغا ۋەدە ئېلىپ بولغاندىن كېيىن، يەھۇدىيلارغا: «تەۋراتنى مۇساغا چۈشۈرگەن زات (يەنى اللہ) نىڭ نامى بىلەن سىلەردىن سورايمەن. سىلەر، ئىسرائىل (يەنى يەئقۇب ئەلەيھىسسالام) قاتتىق كېسەل بولۇپ قېلىپ، كېسىلى ئۇزۇنغىچە ساقايمىغاندا ئەگەر اللہ ئۇنىڭ كېسىلىگە شىپالىق بەرسە، بۇنىڭغا شۈكرى ئېيتىش يۈزىسىدىن ئۆزى ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان ئىچىملىكى تۆگىنىڭ سۈتىنى ۋە ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان تامىقى تۆگىنىڭ گۆشىنى يېيىشنى ئۆزىگە هارام قىلىپ نەزىر قىلغانلىقىنى بىلەمسىلەر؟» دېدى. يەھۇدىيلار: ئى اللہ نىڭ پەيغەمبىرى! شۇنداق بولغان، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى اللہ! ئۇلارغا گۇۋاھ بولغىن» دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «تەۋراتنى مۇساغا چۈشۈرگەن، ئىبادەتكە يالغۇز ئۆزىلا لايىق بولغان اللہ نىڭ نامى بىلەن سىلەردىن سورايمەن. سىلەر ئەركىشىنىڭ ئىسپىرمىسىنىڭ ئاق رەڭدە قويۇق بولىدىغانلىقىنى، ئايال كىشىنىڭ ئىسپىرمىسىنىڭ سۇيۇق سېرىق رەڭدە بولىدىغانلىقىنى، ئۇ ئىككى ئىسپىرمىدىن قايسى بىرى بېسىپ كەتسە، اللہ تائالانىڭ ئىزنى بىلەن بالىنىڭ ئىسپىرمىسى ئېشىپ كەتكۈچىگە ئوخشايدىغانلىقىنى، ئەگەر ئەر كىشىنىڭ ئىسپىرمىسى ئايال كىشىنىڭ ئىسپىرمىسىنى بېسىپ كەتكەندە، ئۇ ئىسپىرمىنىڭ اللہ تائالانىڭ ئىزنى بىلەن ئوغۇل بولىدىغانلىقىنى، ئەگەر ئايال كىشىنىڭ ئىسپىرمىسى ئەركىشىنىڭ ئىسپىرمىسىنى بېسىپ كەتسە، ئۇ ئىسپىرمىنىڭ اللہ تائالانىڭ ئىزنى بىلەن قىز بولىدىغانلىقىنى بىلەمسىلەر؟» دېدى. يەھۇدىيلار: ھەئە، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى اللہ! ئۇلارغا گۇۋاھ بولغىن» دېدى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەھۇدىيلارغا «تەۋراتنى مۇساغا چۈشۈرگەن اللہ نىڭ نامى بىلەن سىلەردىن سورايمەن. ساۋاتسىز بۇ پەيغەمبەرنىڭ ئىككى كۆزى ئۇخلىسا ئۇنىڭ دىلىنىڭ ئۇخلىمايدىغانلىقىنى بىلەمسىلەر؟» دېدى. ئۇلار: ھەئە، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى اللہ! گۇۋاھ بولغىن» دېدى. يەھۇدىيلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا پەرىشتىلەردىن كىمنىڭ ساڭا ئەڭ يېقىن ئىكەنلىكىنى بىزگە دەپ بەرگىن! ئاندىن بىز ساڭا ئەگىشىمىز ياكى ئەگەشمەيمىز، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مېنىڭ يېقىنىم جىبرىئىلدۇر، ئۇ اللہ تائالا ئەۋەتكەن ھەر بىر پەيغەمبەرنىڭ يېقىنىدۇر» دېدى. يەھۇدىيلار: ئەمدى بىز ساڭا ئەگەشمەيمىز، ئەگەر سېنىڭ يېقىنىڭ ئۇنىڭدىن باشقىسى بولغان بولسا ئەلۋەتتە بىز ساڭا ئەگىشەتتۇق دېدى. شۇ چاغدا اللہ تائالا مۇنداق دېدى: ﴿ئېيتقىنكى، «جىبرىئىلغا دۈشمەن بولغان ئادەم (اللہ غا دۈشمەندۇر)، چۈنكى، ئۇ (يەنى جىبرىئىل) اللہ نىڭ ئەمرى بىلەن ئۆزىدىن ئىلگىرىكىنى (يەنى ساماۋى كىتابلارنى) تەستىق قىلغۇچى، توغرا يول كۆرسەتكۈچى، مۆمىنلەرگە بېشارەت بەرگۈچى قۇرئاننى سېنىڭ قەلبىڭگە نازىل قىلدى﴾[1] ».

**﴿ئىسرائىل (يەنى يەئقۇب ئەلەيھىسسالام) ئۆزىگە هارام قىلغان يېمەكلىكلەر (يەنى تۆگىنىڭ گۆشى ۋە سۈتى) دىن باشقا يېمەكلىكلەرنىڭ ھەممىسى ئىسرائىل ئەۋلادىغا هالال ئىدى﴾** يەنى يەئقۇب ئەلەيھىسسالام ئۇنى ئۆزىگە تەۋرات چۈشۈشتىن بۇرۇن هارام قىلدى. بۇ ئايەتنىڭ بۇنىڭ ئالدىدىكى ئايەتلەر

[1] سۈرە بەقەرە 97 ـ ئايەت.

بىلەن مۇنداق ئىككى تۈرلۈك مۇناسىۋىتى باردۇر. ئۇنىڭ بىرى: ئىسرائىل (يەئقۇب ئەلەيھىسسالام) ئۆزى ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان نەرسىلىرىنى ئۆزىگە ھارام قىلىپ ئۇ نەرسىلەرنى الله يولىدا تەرك ئەتتى. قالغان نەرسىلەرنى ھارام قىلىش ئۇلارنىڭ شەرىئىتىدە دۇرۇس ئىدى.

بۇ الله تائالانىڭ: ﴿**ياخشى كۆرگەن نەرسەڭلاردىن سەرپ قىلمىغىچە (يەنى ماللىرىڭلارنىڭ ياخشىسىنى سەدىقە قىلمىغىچە) ھەرگىز ياخشىلىققا (يەنى جەننەتكە) ئېرىشەلمەيسىلەر**﴾ دېگەن ئايىتىدىن كېيىندۇر. يەئقۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ كېسىلىگە شىپالىق بەرسە ئۇنىڭغا شۈكۈر ئېيتىش يۈزىسىدىن، ئۆزى ياخشى كۆرىدىغان تۆگىنىڭ سۈتى ۋە گۆشىنى ئۆزىگە ھارام قىلغانلىقى بىزنىڭ شەرىئىتىمىزدىمۇ يولغا قويۇلغان. بۇ بىزنىڭ شەرىئىتىمىزدىكى بەندە الله تائالانىڭ يولىدا ئۆزى ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان ۋە ئۇنىڭغا ئېرىشىشكە تەشنا بولىدىغان نەرسىسىنى سەدىقە قىلىشتىن ئىبارەت ھۆكۈمگە مۇناسىپتۇر.

الله تائالا بەندىلەرنى (ئۆزلىرى ياخشى كۆرگەن نەرسىلىرىدىن) سەدىقە قىلىشقا بۇيرۇپ مۇنداق دېدى: ﴿الله نى سۆيۈش يۈزىسىدىن خىش ـ ئەقرىبالارغا، يېتىملەرگە، مىسكىنلەرگە، ئىبن سەبىللەرگە (يەنى پۇل ـ مېلىدىن ئايرىلىپ قالغان مۇساپىرلارغا)، سائىللارغا ۋە قۇللارنىڭ ئازاتلىقىغا ئېرىشىشىگە پۇل ـ مال ياردەم بېرىش ياخشى ئەمەلگە كىرىدۇ﴾[1] ﴿ئۇلار ئۆزى موھتاج تۇرۇقلۇق، مىسكىنگە، يېتىمگە ۋە ئەسىرگە تائام بېرىدۇ﴾[2].

ئۇ مۇناسىۋەتنىڭ ئىككىنچىسى: الله تائالا يۇقىرىدىكى ئايەتلەردە خرىستىئانلارغا ۋە ئۇلارنىڭ ئىسا ئەلەيھىسسالام توغرىسىدىكى خاتا ئېتىقادلىرىغا رەددىيە بېرىپ ۋە ئۇلارنىڭ يالغانچىلىقلىرىنى ئاشكارىلاپ، ئىسا ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئانىسى توغرىسىدىكى ھەقىقەتنى بايان قىلىپ، ئىسانى ئۆزىنىڭ قۇدرىتى ۋە ئۆزىنىڭ ئىرادىسى بىلەن قانداق ياراتقانلىقىنى ۋە بەنى ئىسرائىللارنى الله تائالاغا ئىبادەت قىلىشقا چاقىرىش ئۈچۈن ئۇنى ئۇلارغا پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەنلىكىنى سۆزلەپ ئۆتكەن ئىدى. بۇ يەردە يەھۇدىيلارغا (الله ئۇلارنى ئۆز رەھمىتىدىن يىراق قىلسۇن!) رەددىيە بېرىشكە ۋە ئۇلارنىڭ ئىنكار قىلغان ھۆكۈمنىڭ بەرھەق ئەمەلدىن قالدۇرۇلغانلىقىنى بايان قىلىشقا باشلىدى.

الله تائالا ئۇلارنىڭ كىتابى تەۋراتتا مۇنداق دېگەن: نۇھ ئەلەيھىسسالام كېمىدىن چۈشكەن ۋاقتىدا، الله تائالا ئۇلارغا زېمىندىكى ئۆمىلەيدىغان جانلىقنىڭ ھەممىسىنى يېيىشكە رۇخسەت بەردى. ئاندىن ئىسرائىل (يەنى يەئقۇب) ئۆزىگە تۆگىنىڭ گۆشى بىلەن ئۇنىڭ سۈتىنى ھارام قىلدى. ئۇنىڭ بالىلىرى بۇ ئىككى نەرسىنى ھارام، دەپ بىلىشتە يەئقۇب ئەلەيھىسسالامغا ئەگەشتى. تەۋرات بۇ نەرسىلەرنى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا نەرسىلەرنى ھارام قىلىپ كەلدى، الله تائالا ئادەم ئەلەيھىسسالامغا قىزلىرىنى ئۆزىنىڭ ئوغۇللىرىغا ئېلىپ بېرىشكە رۇخسەت قىلغان ئىدى. بۇ رۇخسەت بىر زامان ئۆتكەندىن كېيىن ھارام قىلىندى. بىر ئايالنى يەنە بىر ئايالدىن ئارتۇق كۆرۈش ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىدە دۇرۇس ئىدى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام سارادىن ھاجەرنى ئارتۇق كۆرگەن ئىدى. بۇ ئىش تەۋراتتا يەھۇدىيلارغا ھارام قىلىندى. شۇنىڭدەك ئاچا ـ سىڭلىنى (بىر كىشىنىڭ بىرلا ۋاقىتتا) ئېلىشى دۇرۇس ئىدى. بۇنى يەئقۇب ئەلەيھىسسالام قىلغان ئىدى. ئاندىن بۇ ئىش يەھۇدىيلارغا تەۋراتتا ھارام قىلىندى. بۇنىڭ ھەممىسى ئۇلارنىڭ قولىدىكى كىتابى تەۋراتتا بايان قىلىنغاندۇر. بۇ خىل ئىشلار (بىر پەيغەمبەر بىلەن يەنە بىر

---

[1] سۈرە بەقەرە 177 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ئىنسان 8 ـ ئايەت.

پەيغەمبەرنىڭ شەرىئىتىدە بولغان) ئۆزگۈرۈشتۇر. شۇنىڭدەك الله تائالا تەۋراتتا هارام قىلغان بەزى نەرسىلەرنى ئىسا ئەلەيھىسسالامغا هالال قىلىپ يولغا قويۇپ بەرگەن نەرسىدە ئىساغا ئەگەشمەسلىكتە ئۇلارنىڭ نېمە ھەددى بار؟ بەلكى، ئۇلار ئىسانى يالغانچىغا چىقاردى ۋە ئۇنىڭغا قارشىلىق قىلدى، شۇنىڭدەك الله تائالا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ئۇنىڭ بىلەن بىللە ئەۋەتكەن توغرا دىن، توغرا يول ۋە بوۋىسى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنىغا ئۇلارنىڭ ئىشەنمەسلىككە نېمە ھەددى بار؟

﴿**تەۋرات نازىل قىلىنىشتىن ئىلگىرى، ئىسرائىل (يەنى يەئقۇب ئەلەيھىسسالام) ئۆزىگە هارام قىلغان يېمەكلىكلەر (يەنى تۆگىنىڭ گۆشى ۋە سۈتى) دىن باشقا يېمەكلىكلەرنىڭ ھەممىسى ئىسرائىل ئەۋلادىغا هالال ئىدى**﴾ يەنى تەۋرات چۈشۈشتىن بۇرۇن ئىسرائىل (يەنى يەئقۇب ئەلەيھىسسالام) ئۆزىگە هارام قىلغان تائامدىن باشقا ھەممە تائاملار بەنى ئىسرائىلغا هالال ئىدى.

﴿**(ئى مۇھەممەد!ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، «ئەگەر راستچىل بولساڭلار، تەۋراتنى ئېلىپ كېلىپ ئوقۇپ بېقىڭلار »**﴾ يەنى شەكسىز تەۋرات بىز دېگەن ھەقىقەتنى سۆزلىگۈچىدۇر.

﴿**شۇنىڭدىن كېيىن (يەنى روشەن دەلىل مەيدانغا كەلگەندىن كېيىن)، كىمكى الله نامىدىن يالغاننى توقۇيدىكەن، ئۇلار زالىملاردۇر**﴾ يەنى بىز يۇقىرىدا (بىر پەيغەمبەر بىلەن يەنە بىر پەيغەمبەرنىڭ شەرىئىتىنىڭ ئارىلىقىدا) ئۆزگۈرۈشنىڭ بولىدىغانلىقىنى بايان قىلىپ بولغاندىن كېيىن، كىم الله تائالاغا يالغاننى چاپلىسا ۋە الله تائالا يەھۇدىيلارغا شەنبە كۈنلۈكى دەم ئېلىشنى ۋە داۋاملىق تەۋراتنى چىڭ تۇتۇشنى يولغا قويۇپ بەردى. ئۇلارنى ھۆججەت ۋە پاكىتلار بىلەن الله تەرىپىگە چاقىرىدىغان باشقا بىر پەيغەمبەرنى ئەۋەتمىدى دەپ دەۋا قىلسا، بۇ دەۋانى قىلغۇچىلار زالىملاردۇر.

﴿**ئېيتقىنكى، «الله راست ئېيتتى**﴾ يەنى ئى مۇھەممەد! الله تائالا قۇرئاندا خەۋەر بەرگەن ۋە يولغا قويۇپ بەرگەن نەرسىسىدە راستچىلدۇر، دېگىن.

﴿**(ئىسلام دىنىدىن ئىبارەت) ئىبراھىمنىڭ توغرا دىنىغا ئەگىشىڭلار، ئۇ (يەنى ئىبراھىم ) مۇشرىكلاردىن ئەمەس ئىدى »**﴾ يەنى سىلەر الله تائالا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ تىلى ئارقىلىق قۇرئاندا يولغا قويۇپ بەرگەن (ئىسلامدىن ئىبارەت) ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنىغا ئەگىشىڭلار. (چۈنكى) ئۇ شەك يوق بىر ھەقىقەت. ھېچقانداق پەيغەمبەر ئۇ يولدىن مۇكەممەلرەك ۋە ئوچۇقراق توغرا بىر يولنى ئەكەلمىگەندۇر، دېگىن.

الله تائالا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنىغا ئەگىشىش توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: ﴿(ئى مۇھەممەد! بۇ مۇشرىكلارغا) ئېيتقىنكى، «پەرۋەردىگارىم مېنى توغرا يولغا يەنى توغرا دىنغا، باتىل دىنلاردىن توغرا دىنغا بۇرالغان ئىبراھىمنىڭ دىنىغا باشلىدى، ئىبراھىم مۇشرىكلاردىن ئەمەس ئىدى »﴾[1] ﴿ئاندىن ساڭا: «باتىل دىنلاردىن ھەق دىنغا بۇرالغۇچى (يەنى ھەق دىنغا ئېتىقاد قىلغۇچى) ئىبراھىمنىڭ دىنىغا ئەگەشكىن، ئىبراھىم مۇشرىكلاردىن ئەمەس ئىدى» دەپ ۋەھيى قىلدۇق﴾[2].

* * * * * * *

[1] سۈرە ئەنئام 161 ـ ئايەت.
[2] سۈرە نەھل 123 ـ ئايەت.

إِنَّ أَوَّلَ بَيْتٍ وُضِعَ لِلنَّاسِ لَلَّذِى بِبَكَّةَ مُبَارَكًا وَهُدًى لِّلْعَٰلَمِينَ ﴿٩٦﴾ فِيهِ ءَايَٰتٌۢ بَيِّنَٰتٌ
مَّقَامُ إِبْرَٰهِيمَ ۖ وَمَن دَخَلَهُۥ كَانَ ءَامِنًا ۗ وَلِلَّهِ عَلَى ٱلنَّاسِ حِجُّ ٱلْبَيْتِ مَنِ ٱسْتَطَاعَ إِلَيْهِ سَبِيلًا ۚ وَمَن
كَفَرَ فَإِنَّ ٱللَّهَ غَنِىٌّ عَنِ ٱلْعَٰلَمِينَ ﴿٩٧﴾

*ھەقىقەتەن ئىنسانلارغا (ئىبادەت ئۈچۈن) تۇنجى سېلىنغان ئۆي (يەنى بەيتۇللا) مەككىدىدۇر، مۇبارەكتۇر، جاھان ئەھلىگە ھىدايەتتۇر*[96]*. ئۇنىڭدا ئوچۇق ئالامەتلەر باركى، ماقامى ئىبراھىم شۇلارنىڭ بىرى، بەيتۇللاغا كىرگەن ئادەم ئەمىن بولىدۇ. قادىر بولالىغان كىشىلەرنىڭ الله ئۈچۈن كەبىنى زىيارەت قىلىشى ئۇلارغا پەرز قىلىندى. كىمكى ئىنكار قىلىدىكەن (يەنى ھەجنى تەرك ئېتىدىكەن،زىيىنى ئۆزىگە)، شۈبھىسىزكى، الله ئەھلى جاھاندىن (يەنى ئۇلارنىڭ ئىبادىتىدىن) بىھاجەتتۇر*[97].

## كەبىنىڭ ئىبادەت ئۈچۈن سېلىنغان تۇنجى ئۆي ئىكەنلىكى توغرىسىدا

**﴿ھەقىقەتەن ئىنسانلارغا (ئىبادەت ئۈچۈن) تۇنجى سېلىنغان ئۆي (يەنى بەيتۇللا) مەككىدىدۇر﴾** يەنى كەبە تاۋاپ قىلىش، ناماز ئوقۇش ۋە ئېتىكاپتا ئولتۇرۇشقا ئوخشاش بارلىق كىشىلەرنىڭ ئىبادەت قىلىشى ئۈچۈن تۇنجى سېلىنغان ئۆيدۇر. شۇنداقلا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام (خرىستىئان ۋە يەھۇدىيلارنىڭ ھەر ئىككىلىسى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى ئۆزلىرىنىڭ دىنىدا ۋە ئۆزلىرىنى ئۇنىڭ يولىدا دەپ گۇمان قىلىشىدۇ) سالغان ئۆيدۇر. (ئۇلار ئۆزلىرىنى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنىدا دەپ گۇمان قىلىدۇ) لېكىن ئۇلار الله تائالانىڭ بۇيرۇقى بىلەن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام سالغان ۋە كىشىلەرنى ھەج قىلىشقا چاقىرغان بەيتۇللاغا ھەج قىلىش ئۈچۈن بارمايدۇ. (كەبە ئىبادەت قىلىش ئۈچۈن تۇنجى سېلىنغان ئۆي بولغاچقا) الله تائالا مۇنداق دېدى: **﴿مۇبارەكتۇر، جاھان ئەھلىگە ھىدايەتتۇر﴾**.

ئىمام ئەھمەد، ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن) ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! تۇنجى بولۇپ زېمىنغا سېلىنغان مەسچىت قايسى؟ دەپ سورىدىم. ئۇ: «ھەرەم مەسچىتى» دەپ جاۋاب بەردى. مەن: ئۇنىڭدىن كېيىنكىسى قايسى؟ دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەقسا مەسچىتى» دەپ جاۋاب بەردى. مەن ئۇ ئىككىسىنىڭ ئارىلىقىدا قانچىلىك ۋاقىت بار؟ دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «40 يىل بار، قەيەردە ناماز ئوقۇشقا توغرا كەلسە شۇ يەردە ئوقۇغىن، ئۇنىڭ ھەممىسى مەسچىتتۇر» دەپ جاۋاب بەردى.

## كەبىنىڭ مەككە دەپ ئاتىلىشى ۋە مەككىنىڭ ئىسىملىرى توغرىسىدا

الله تائالا: **﴿ھەقىقەتەن ئىنسانلارغا (ئىبادەت ئۈچۈن) تۇنجى سېلىنغان ئۆي (يەنى بەيتۇللا) مەككىدىدۇر﴾** دېگەن ئايىتىدىكى "بەككە" بولسا مەشھۇر رىۋايەتكە ئاساسەن مەككىنىڭ ئىسىملىرىدىندۇر، مەككە بۇ ئىسىم بىلەن ئاتالدى، چۈنكى، زالىملارمۇ مەككىدە باشلىرىنى ئېگەتتى دېيىلدى، كىشىلەر مەككىدە قىستىلىدىغانلىقى ئۈچۈن شۇنداق دەپ ئاتالغان، دېگەن كۆز ـ قاراشمۇ بار.

ئالىملار مەككىنى مەككە (ھالاك قىلغۇچى: چۈنكى، ئۇ زالىملارنى ھالاك قىلىدۇ. قىستاڭچىلىق: چۈنكى، ھەجدە قىستاڭچىلىق بولىدۇ)، **بەككە** (مەككىنىڭ مەنىسى بىلەن ئوخشاش)، **بەيتۇلئەتىيق** (تۇنجى ئۆي)، **بەيتۇلھەرام** (ئۇرۇش قىلىش چەكلەنگەن ئۆي)، **بەلەدۇلئەمىين** (تىنچ شەھەر)، **مەئمۇن**

(خاتىرجەم ئورۇن) ، **ئۇممۇرەھمى** (رەھمەتنىڭ مەنبەسى)، **ئۇممۇلقۇرا** (كەنتلەرنىڭ مەركىزى)، **سالاھ** (ئوڭشىغۇچى)، **ئەرش** (تەخت) ، **قادىس** (گۇناھلاردىن پاكىزلىغۇچى)، **مۇقەددەسە** (پاك ئورۇن)، **ئەنناسە** (قوغلىغۇچى: چۈنكى، كەبىنىڭ قېشىدا يامانلىق قىلغان كىشى ئۇنىڭدىن ھەيدەپ چىقىرىلاتتى)، **ئەلباسە** (ۋەيران قىلغۇچى: چۈنكى، كەبىنىڭ يېنىدا گۇناھ ئۆتكۈزگەن كىشىنى كەبە ۋەيران قىلىدۇ)، **خاتىمە** (زالىملارنىڭ ھەيۋىسىنى سۇندۇرغۇچى)، **نەسساسەھ** (قوغلىغۇچى)، **ئەررەئس** (باش: چۈنكى، مەككە باشقا كەنتلەرنىڭ بېشى ھېسابلىنىدۇ)، **كۇسا** (ئىبراھىم بىلەن ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام ئىراقتىكى «كۇسا» دېگەن يەردىن كېلىپ مەككىگە يەرلەشكەن تۈنجى كىشىلەر بولغاچقا كۇسا دېگەن نام بىلەن ئاتالدى)، **بەلدە** (شەھەر: چۈنكى، مەككىنىڭ ئالدىدا باشقا شەھەرلەر شەھەر ھېسابلانمايدۇ)، **بۇنيە** (بىنا قىلىنغان: بەزىلەر كەبە يەريۈزىدە بىنا قىلىنغان ئۆيلەرنىڭ ئىچىدىكى ئەڭ ئۇلۇغ ئۆي بولغاچقا شۇنداق ئاتالغان دەيدۇ ۋە بەزىلەر ئۇنى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بىنا قىلغان بولغاچقا شۇنداق ئاتالغان دەيدۇ) ۋە **ئەل كەئبە** (كۇب شەكىللىك: چۈنكى، كەبە تۆت چاسادۇر) دېگەن ئىسىملار بىلەن ئاتالدى.

## ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام تۇرغان ئورۇن «ماقامى ئىبراھىم» توغرىسىدا

﴿**ئۇنىڭدا ئوچۇق ئالامەتلەر باركى**﴾ يەنى كەبىدە ئۇنى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ سالغانلىقىنىڭ ئاشكارا ئالامەتلىرى بار. شەكسىز اللہ تائالا ئۇنى كاتتا ۋە ئۇلۇغ قىلدى. ئاندىن اللہ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ماقامى ئىبراھىم شۇلارنىڭ بىرى**﴾ يەنى بۇ ئايەتتە كۆزدە تۇتۇلغان تاش (كەبىنىڭ) تېمى قوپۇرۇلۇپ ئېگىزلەپ كەتكەندە ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام تامنى تېخىمۇ ئېگىز قوپۇرۇش ئۈچۈن ئۈستىگە چىقىپ تۇرغان، ئۇنىڭ ئوغلى ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام پەستە تۇرۇپ تاشلارنى سۇنۇپ بەرگەن ۋاقىتتىكى ئىبراھىمنىڭ دەسسەپ تۇرغان تاشتۇر. ئۇ تاش كەبىنىڭ تېمىغا يېقىن يۆلەپ قويۇلغان ئىدى. ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ خەلىپىلىك زامانىدا ھاجىلارنىڭ كەبىنى تاۋاپ قىلىشىغا ئاسانلىق يارىتىپ بېرىش ئۈچۈن ۋە تاۋاپ قىلغۇچىلارنىڭ، تاۋاپتىن كېيىن ئۇنىڭ قېشىدا ناماز ئوقۇۋاتقان كىشىلەرگە دەخلى قىلىپ نامىزىدىن ئازدۇرۇۋەتمەسلىكى ئۈچۈن ئۇنى شەرق تەرەپكە يۆتكەپ قويدى. چۈنكى، اللہ تائالا ئۇ تاشنىڭ قېشىدا ناماز ئوقۇشقا بۇيرۇپ مۇنداق دېدى: ﴿(كىشىلەرگە) ماقامى ئىبراھىمنى نامازگاھ قىلىڭلار (يەنى شۇ يەردە ناماز ئوقۇڭلار دېدۇق)﴾[1] بۇ ھەقتە يۇقىرىدا نۇرغۇنلىغان ھەدىسلەر بايان قىلىندى.

﴿**ئۇنىڭدا ئوچۇق ئالامەتلەر باركى، ماقامى ئىبراھىم شۇلارنىڭ بىرى**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەۋفىي، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۇنىڭدا ئاشكارا ئالامەتلەر بار، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇرغان ئورنى ئۇ ئالامەتلەرنىڭ بىرىدۇر.

مۇجاھىد: ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىككى پۇتىنىڭ (ئىز) تاشتىكى ئىزى ئاشكارا ئالامەتتۇر، دېدى. باشقا ئالىملارمۇ شۇ كۆز - قاراشقا قوشۇلدى.

## ھەرەمنىڭ خاتىرجەم ئورۇن ئىكەنلىكى توغرىسىدا

﴿**بەيتۇللاغا كىرگەن ئادەم ئەمىن بولىدۇ**﴾ يەنى (بىر نەرسىدىن) قورققان كىشى ھەرەمگە كىرسە، ھەممە قورقۇنچتىن خاتىرجەم بولىدۇ، ئىسلام كېلىشتىن بۇرۇنقى زاماندىمۇ شۇنداق ئىدى.

---
(1) سۈرە بەقەرە 125 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

بۇ ھەقتە ھەسەنبەسرى ۋە باشقىلار مۇنداق دەيدۇ: ئىسلام كېلىشتىن بۇرۇنقى زاماندا بىر كىشى (ئادەم) ئۆلتۈرۈپ قويۇپ بويىنىغا يۇڭدىن توقۇلغان بىر پارچە رەختنى ئارتىپ ھەرەمگە كىرىۋالسا، ھەرەمنىڭ ئۇ ئادەمگە ئىچىدە ئۆلتۈرۈلگەن ئادەمنىڭ بالىسى يولۇقسىمۇ تاكى ئۇ ھەرەمدىن چىققۇچىلىك ئۇنىڭغا چېقىلمايدۇ.

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇلار (يەنى مۇشرىكلار) كۆرمەمدۇكى، بىز ھەرەمنى ئامان (جاي) قىلدۇق، ھالبۇكى، ئۇلارنىڭ ئەتراپىدىكى كىشىلەر ئەسىر ئېلىنىۋاتىدۇ ۋە ئۆلتۈرۈلۈۋاتىدۇ﴾[1] ﴿بۇ ئۆي (يەنى بەيتۇللاھ )نىڭ پەرۋەردىگارىغا ئىبادەت قىلسۇنكى، ئۇ ئۇلارنى ئاچلىقتا ئوزۇقلاندۇردى، ئۇلارنى قورقۇنچتىن ئەمىن قىلدى﴾[2] (ھەرەمنىڭ خاتىرجەم ئورۇن بولغانلىقىنىڭ ھۆرمىتى ئۈچۈن ھەرەم ئىچىدە بىر قىسىم ئىشلارنى قىلىش چەكلەنگەندۇر) مەسىلەن ئۇنىڭدىكى ئوۋ ھايۋانلىرىنى ئوۋلاش، ئۇلارنى ئوۋلىرىدىن ئۈركۈتۈش، ئۇنىڭ دەرەخلىرىنى كېسىش ۋە ئۇنىڭ ئوت ـ چۆپلىرىنى يۇلۇش قاتارلىقلار.

بۇ ھەقتە ساھابىلاردىن نۇرغۇنلىغان ھەدىسلەر رىۋايەت قىلىندى. ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما رىۋايەت قىلغان تۆۋەندىكى ھەدىسى شۇ ھەدىسلەرنىڭ قاتارىدىندۇر.

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇماتىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەككە پەتھى بولغان كۈنى مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بۈگۈندىن باشلاپ ھىجرەت قىلىش تۈگىدى، لېكىن جىھاد قىلىش ۋە جىھادقا نىيەت قىلىش باردۇر. جىھادقا چاقىرىلساڭلار جىھادقا چىقىڭلار» پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ كۈنى يەنە مۇنداق دەيدۇ: «الله تائالا بۇ شەھەرنى (يەنى مەككىنى) ئاسمان ـ زېمىننى ياراتقان كۈنىلا ھۆرمەتلىك قىلغان، بۇ شەھەر الله تائالانىڭ ھارام قىلىشى بىلەن تاكى قىيامەت كۈنىگىچە ھۆرمەتلىك قىلىنغاندۇر. مەندىن بۇرۇن ھېچبىر كىشىگە مەككىدە ئۇرۇش قىلىش ھالال قىلىنمىغان ئىدى. ماڭا كۈندۈزى بىر سائەتلا ئۇرۇش قىلىش ھالال قىلىندى، ئاندىن يەنە مەككە الله تائالانىڭ ھارام قىلىشى بىلەن تاكى قىيامەت كۈنىگىچە ھارام قىلىندى، ئۇنىڭ تىكىنى ئورۇلمايدۇ، ھايۋانلىرى ئۈركۈتۈلمەيدۇ، ئۇنىڭدا چۈشۈپ قالغان نەرسىنى پەقەت ئۇ نەرسىنىڭ چۈشۈپ قالغانلىقىنى كىشىلەرگە ئېلان قىلىپ، ئۇنى ئىگىسىگە يەتكۈزۈپ بېرىدىغان كىشىدىن باشقا بىر كىشى ئالمايدۇ، ئۇنىڭ يېشىل ئوت ـ چۆپلىرى يۇلۇنمايدۇ» ئاببا س: ئى الله تائالانىڭ پەيغەمبىرى! سەن (بىزگە) ئىزخىر دېگەن دەرەخنى كېسىشىمىزگە رۇخسەت قىلساڭ ئۇنى تۆمۈرچىلىك ۋە زەرگەرچىلىك كەسپلىرىمىزدە يېقىلغۇ قىلىش ۋە ئۆيلىرىمىزنىڭ ئۈستىنى يېپىش ئۈچۈن ئىشلىتىمىز، دېدى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا ئىزخىر دېگەن دەرەخنى كېسىشكە رۇخسەت قىلدى.

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم ئەبۇشۇرەيھ ئەدەۋىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئۇ ئەمرى ئىبنى سەئىد مەككىگە ئەلچى ئەۋەتىدىغان ۋاقىتىدا ئۇنىڭغا: ئى باشلىق! مەككە پەتھى بولغان كۈنىنىڭ ئەتىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۆزلىگەن، ئۇنىڭ سۆزلىگەنلىكىنى ئۆز كۆزۈم بىلەن كۆرگەن، ئۆز قۇلىقىم بىلەن ئاڭلاپ ياد ئېلىۋالغان بىر سۆزنى ساڭا سۆزلەپ بېرىشىمگە رۇخسەت قىلساڭ، دېدى. ئەمرى ئۇنىڭغا رۇخسەت قىلدى، ئۇ سۆزنى باشلاپ مۇنداق دېدى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاۋۋال الله تائالاغا ھەمدۇسانا ئېيتقاندىن كېيىن: «شەكسىز مەككىنى الله ھۆرمەتلىك قىلغاندۇر. ئۇنى كىشىلەر ھۆرمەتلىك قىلغان ئەمەس، الله تائالاغا ۋە قىيامەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرگەن كىشىنىڭ ئۇنىڭدا قان تۆكۈشى ۋە ئۇنىڭ

---

[1] سۈرە ئەنكەبۇت 67 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە قۇرەيش 3 ــ 4 ـ ئايەتلەر.

دەرەخلىرىنى كېسىشى ھالال ئەمەس، ئەگەر بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ يەردە ئۇرۇش قىلغان، شۇڭا بۇ يەردە ئۇرۇش قىلىشقا بولىدۇ، دەپ قارىسا ئۇنىڭغا اللّٰه پەقەت پەيغەمبىرىگىلا (ئۇنىڭدا ئۇرۇشۇشنى) رۇخسەت قىلدى، سىلەرگە رۇخسەت قىلمىدى دەڭلەر. اللّٰه تائالا ماڭا كۈندۈزى بىر سائەتلا ئۇرۇش قىلىش ھالال قىلىندى. شەكسىز ئۇنىڭ ھازىرقى ھارامىلىقى ئۇنىڭ بۇرۇنقى ھاراملىقىغا ئوخشاشتۇر. بۇ يەردە ھازىر بولغان كىشى سۆزۈمنى يوق كىشىگە يەتكۈزۈپ قويسۇن» دېدى. ئاندىن ئەبۇشۇرەيھتىن سەن بۇ سۆزلەرنى ئەمرىگە سۆزلەپ بەرسەڭ، ئەمرى ساڭا نېمە دېدى؟ دەپ سورىدى. ئۇ، ئەمرى ماڭا: «ئى ئەبۇشۇرەيھ! مەن بۇنى سەندىن ياخشىراق بىلىمەن ھەرەم دېگەن ئاسىيغا، بىر كىشىنى ئۆلتۈرۈۋېتىپ ياكى بۇزغۇنچىلىق قىلىپ قېچىپ بېرىپ ئۇنىڭغا كىرىۋالغان كىشىگە پاناھلىق بەرمەيدۇ» دەپ جاۋاب بەردى.

ئىمام مۇسلىم جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «سىلەردىن بىرىڭلارنىڭ مەككىدە قورال كۆتۈرۈپ يۈرىشى ھالال ئەمەس».

ئابدۇللاھ ئىبنى ئەدىيى ئىبنى ھەمرا زۆھرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەككە بازىرىدىكى ھەزۋەرە دېگەن يېرىدە تۇرۇپ (مەككىگە): «اللّٰه نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەن، سەن ئەلۋەتتە اللّٰه تائالانىڭ زېمىنىنىڭ ئەڭ ياخشىسى ۋە اللّٰه تائالانىڭ زېمىنىدىن اللّٰه غا ئەڭ ياخشى كۆرۈلىدىغىنىدىنسەن، ئەگەر مەن سەندىن (قوغلاپ) چىقىرىلمىغان بولسام ھەرگىز چىقىپ كەتمەيتتىم» دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم دەيدۇ.

## ھەج قىلىشنىڭ پەرز ئىكەنلىكى توغرىسىدا

﴿قادىر بولالىغان كىشىلەرنىڭ اللّٰه ئۈچۈن كەبىنى زىيارەت قىلىشى ئۇلارغا پەرز قىلىندى﴾ بۇ ھەج قىلىشنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ كەلگەن ئايەتتۇر. ھەج قىلىش ئىسلام دىنىنىڭ ئاساسىي پرىنسىپلىرىنىڭ بىرى ئىكەنلىكى توغرىسىدا نۇرغۇنلىغان ھەدىسلەر بار. پۈتۈن مۇسۇلمانلارمۇ ئۇنىڭ شۇنداق ئىكەنلىكىدە بىرلىككە كەلدى. قۇرئان ۋە ھەدىسنىڭ مەزمۇنىغا ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ ئورتاق قارىشى بويىچە قارىغاندا، ھەج قىلىشقا قادىر بولغان ھەر قانداق مۇسۇلمانغا ئۆمرىدە بىر قېتىم ھەج قىلىشى پەرز بولىدۇ.

ئىمام ئەھمەد، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە ۋەز ئېيتىپ: «ئى خالايىقلار! شۈبھىسىزكى، ھەج قىلىش سىلەرگە پەرز قىلىندى، سىلەر ھەج قىلىڭلار!» دېدى. بىر كىشى: «ئى اللّٰه نىڭ پەيغەمبىرى! ھەر يىلى ھەج قىلامسىز؟» دەپ سورىدى. ئۇ (كىشى) سوئالىنى ئۈچ قېتىم سورىغۇچىلىك پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا جاۋاب بەرمىدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەگەر ھەئە دېسەم ئەلۋەتتە (ھەج قىلىش ھەر يىلى) پەرز بولۇپ قالاتتى ۋە سىلەر ئۇنىڭغا قادىر بولالمايتتىڭلار» پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۆزىنى داۋام قىلىپ «مەن سىلەرگە يول قويغان نەرسىدە سىلەرمۇ ماڭا يول قويۇڭلار[1] سىلەردىن ئىلگىرى ئۆتكەن كىشىلەر ئورۇنسىز كۆپ سوئال سورىغانلىقى ۋە ئۆزلىرىگە ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرلەر بىلەن قارشىلاشقانلىقى سەۋەبىدىن ھالاك بولغان ئىدى. مەن سىلەرنى بىر ئىشقا بۇيرىسام سىلەر ئۇنى ئىمكانىيىتىڭلارنىڭ يېتىشىچە قىلىڭلار ۋە مەن سىلەرنى بىر ئىشتىن توسسام، ئۇنى قىلماڭلار» دېدى.

---

[1] يەنى مەن سىلەرنى مۇنداق قىلىڭلار دەپ بۇيرۇمىسام، سىلەرمۇ ئۇنى قىلامسىز دەپ سوراپ تۇرۇۋالماڭلار.

## ھەجنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنى ئىنكار قىلغان كىشىنىڭ كاپىر بولىدىغانلىقى توغرىسىدا

**﴿كىمكى ئىنكار قىلىدىكەن (يەنى ھەجنى تەرك ئېتىدىكەن، زىيىنى ئۆزىگە)، شۈبھىسىزكى، الله ئەھلى جاھاندىن (يەنى ئۇلارنىڭ ئىبادىتىدىن) بىھاجەتتۇر﴾** بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما، مۇجاھىد ۋە باشقىلار مۇنداق دەيدۇ: ھەجنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنى ئىنكار قىلغان كىشى شەكسىز كاپىر بولىدۇ. الله تائالا ئۇنىڭدىن بىھاجەتتۇر.

ئەبۇبەكرى ئىسمائىل، ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىر كىشى ھەج قىلىشقا كۈچى يېتىپ تۇرۇپمۇ ھەج قىلمىسا، ئۇنىڭ يەھۇدىي ياكى خىرىستىئان ھالەتتە ئۆلگىنى بىلەن ھېچ پەرقى يوق.

* * * * * * *

قُلْ يَـٰٓأَهْلَ ٱلْكِتَـٰبِ لِمَ تَكْفُرُونَ بِـَٔايَـٰتِ ٱللَّهِ وَٱللَّهُ شَهِيدٌ عَلَىٰ مَا تَعْمَلُونَ ﴿٩٨﴾ قُلْ يَـٰٓأَهْلَ ٱلْكِتَـٰبِ لِمَ تَصُدُّونَ عَن سَبِيلِ ٱللَّهِ مَنْ ءَامَنَ تَبْغُونَهَا عِوَجًا وَأَنتُمْ شُهَدَآءُ ۗ وَمَا ٱللَّهُ بِغَـٰفِلٍ عَمَّا تَعْمَلُونَ ﴿٩٩﴾

*ئى مۇھەممەد! ئېيتقىنكى: «ئى ئەھلى كىتاب! (يەنى يەھۇدىيلار، ناسارالار) نېمە ئۈچۈن الله نىڭ ئايەتلىرىنى ئىنكار قىلىسىلەر؟ ۋاھالەنكى، الله قىلمىشىڭلارغا شاھىتتۇر» ﴿98﴾. (ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «ئى ئەھلى كىتاب! (يەنى يەھۇدىيلار، ناسارالار) (ئىسلام دىنىنىڭ ھەقلىقىغا) شاھىت بولۇپ تۇرۇپ نېمە ئۈچۈن الله نىڭ يولىنى ئەگرى كۆرسىتىشنى قەستلەپ، مۆمىنلەرنى ئۇنىڭدىن توسىسىلەر؟ الله قىلمىشىڭلاردىن غاپىل ئەمەستۇر» ﴿99﴾.*

## ئەھلى كىتابنىڭ كاپىر بولغانلىقى ۋە الله تائالانىڭ يولىدىن توسقانلىقى ئۈچۈن ئۇلارغا مالامەت قىلىش توغرىسىدا

ئەھلى كىتابنىڭ كاپىرلىرى ئادەم بالىسىنىڭ كاتتىسى، ھەممە پەيغەمبەرلەرنىڭ ئاخىرقىسى، ئاسمان ـ زېمىننىڭ پەرۋەردىگارىنىڭ پەيغەمبىرى، ھاشىم جەمەتىدىن، ئەرەب مىللىتىدىن، مەككىلىك، ساۋاتسىز پەيغەمبەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئائىت ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەر خۇش بېشارەت بەرگەن خەۋەرلەرنى بىلىملەر ئارقىلىق مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن دىنىنىڭ الله تەرىپىدىن ئىكەنلىكىنى بىلىپ تۇرۇپ ھەققەتكە تەكەببۇرلۇق قىلغانلىقى، الله تائالانىڭ ئايەتلىرىنى ئىنكار قىلغانلىقى ۋە مۆمىنلەرنى ھەق يولدىن توسقانلىقى ئۈچۈن الله تائالا ئۇلارغا مالامەت قىلىدۇ. ئەھلى كىتابنىڭ قولىرىدىكى ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەردىن قالغان كىتابقا خىلاپلىق قىلغان شۇ ئىشلىرىغا ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى يالغانچى دەپ، ئۇنى ئىنكار قىلىش ۋە ئۇنىڭغا ئېنىشتەك قىلمىشلىرىغا الله تائالا ئۆزىنىڭ گۇۋاھچى بولىدىغانلىقى بىلەن ئۇلارنى ئاگاھلاندۇردى ۋە ئۇلارنىڭ قىلغان ئىشلىرىدىن

غاپىل ئەمەسلىكىدىن خەۋەر بەردى. اللە تائالا ئۇلارنىڭ شۇ قىلمىشىغا قارىتا: ﴿ئۇ كۈنى (ھېچ كىشىگە) مال ۋە ئوغۇللار پايدا يەتكۈزەلمەيدۇ﴾[1] دېدى. مانا مۇشۇ كۈندە اللە ئۇلارنى جازالايدۇ.

* * * * * * *

يَـٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُوٓا۟ إِن تُطِيعُوا۟ فَرِيقًا مِّنَ ٱلَّذِينَ أُوتُوا۟ ٱلْكِتَـٰبَ يَرُدُّوكُم بَعْدَ إِيمَـٰنِكُمْ كَـٰفِرِينَ ﴿١٠٠﴾ وَكَيْفَ تَكْفُرُونَ وَأَنتُمْ تُتْلَىٰ عَلَيْكُمْ ءَايَـٰتُ ٱللَّهِ وَفِيكُمْ رَسُولُهُۥ ۗ وَمَن يَعْتَصِم بِٱللَّهِ فَقَدْ هُدِىَ إِلَىٰ صِرَٰطٍ مُّسْتَقِيمٍ ﴿١٠١﴾

***ئى مۆمىنلەر! ئەگەر ئەھلى كىتابتىن بىر پىرقىغە ئىتائەت قىلساڭلار، مۆمىن بولغىنىڭلاردىن كېيىن، ئۇلار سىلەرنى كاپىر قىلىپ قويىدۇ﴿100﴾. سىلەرگە اللە نىڭ ئايەتلىرى ئوقۇلۇۋاتقان (يەنى ۋەھى ئۈزۈلۈپ قالماي اللە نىڭ ئايەتلىرى نازىل بولۇۋاتقان) ۋە ئاراڭلاردا اللە نىڭ پەيغەمبىرى (ھايات) تۇرغان تۇرسا، قانداقمۇ كاپىر بولۇسىلەر؟ كىمكى اللە غا (يەنى اللە نىڭ دىنىغا) مەھكەم يېپىشسىكەن، ئۇ توغرا يولغا يېتەكلەنگەن بولىدۇ﴿101﴾.***

## مۇسۇلمانلارنى ئەھلى كىتابقا بويسۇنۇشتىن توسۇش توغرىسىدا

اللە تائالا (بۇ ئايەتتە) مۆمىن بەندىلىرىنى پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ئۇلارغا پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىپ بېرىشتىن ئىبارەت (ئاتا قىلغان) نېمىتىگە ھەسەت قىلىدىغان بىر تۈركۈم ئەھلى كىتابلارغا بويسۇنۇشتىن توسىدۇ. اللە تائالا ئەھلى كىتابنىڭ مۆمىنلەرگە ھەسەت قىلىدىغانلىقى توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئەھلى كىتاب ئىچىدىكى نۇرغۇن كىشىلەر ئۆزلىرىگە ھەقىقەت (يەنى دىنىڭلارنىڭ ھەقلىقى) ئاشكارا بولغاندىن كېيىن، ھەسەت قىلىش يۈزىسىدىن سىلەرنى ئىمانىڭلاردىن قايتۇرۇپ كاپىر قىلىشنى ئارزۇ قىلىدۇ﴾[2] شۇنىڭدەك اللە تائالا بۇ يەردە مۇنداق دەيدۇ: **﴿ئەگەر ئەھلى كىتابتىن بىر پىرقىغە ئىتائەت قىلساڭلار، مۆمىن بولغىنىڭلاردىن كېيىن، ئۇلار سىلەرنى كاپىر قىلىپ قويىدۇ﴾**.

**﴿سىلەرگە اللە نىڭ ئايەتلىرى ئوقۇلۇۋاتقان (يەنى ۋەھى ئۈزۈلۈپ قالماي اللە نىڭ ئايەتلىرى نازىل بولۇۋاتقان) ۋە ئاراڭلاردا اللە نىڭ پەيغەمبىرى (ھايات) تۇرغان تۇرسا، قانداقمۇ كاپىر بولۇسىلەر؟﴾** يەنى شەكسىزكى، كۇپۇرلۇق سىلەردىن يىراقتۇر، (اللە) سىلەرنى ئۇنىڭدىن ساقلىسۇن، شۈبھىسىزكى، اللە تائالانىڭ ئايەتلىرى كېچە ـ كۈندۈزلەپ ئۈزۈلمەي چۈشۈۋاتىدۇ، اللە نىڭ پەيغەمبىرى بۇ ئايەتلەرنى سىلەرگە ئوقۇپ بېرىدۇ ۋە ئۇنى سىلەرگە يەتكۈزىدۇ. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى اللە تائالانىڭ مۇنۇ ئايىتىنىڭ مەنىسىگە ئوخشاشتۇر: ﴿(ئى كۇففارلار!) سىلەر نېمىشقا اللە غا ئىمان كەلتۈرمەيسىلەر؟ ھالبۇكى، پەيغەمبەر سىلەرنى پەرۋەردىگارىڭلارغا ئىمان كەلتۈرۈشكە چاقىرىدۇ، اللە سىلەردىن چىن ئەھدە ئالدى، ئەگەر ئىمان كەلتۈرۈشنى ئىرادە قىلساڭلار (ئىمانغا ئالدىراڭلار)﴾[3].

---

[1] سۈرە شۇئەرا 88 ـ ئايەت.
[2] سۈرە بەقەرە 109 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە ھەدىد 8 ـ ئايەت.

بۇ ھەقتە ھەدىستە مۇنداق رىۋايەت قىلىندى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر كۈنى ساھابىلىرىدىن: «سىلەر ئىمان ئېيتقان كىشىلەرنىڭ ئىچىدىن كىمنىڭ ئىمانىغا بەك ھەيران قالىسىلەر؟» دەپ سورىدى. ئۇلار: پەرىشتىلەرنىڭ ئىمانىغا، دەپ جاۋاب بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ پەرۋەردىگارىنىڭ يېنىدا تۇرسا قانداقمۇ ئىمان ئېيتمىسۇن؟» دېدى. ساھابىلار: پەيغەمبەرلەرنىڭ ئىمانىغا، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ۋەھيي پەيغەمبەرلەرگە چۈشىدىغان تۇرسا، ساھابىلار قانداقمۇ ئىمان ئېيتمىسۇن؟» دېدى. ئۇلار: ئۇنداق بولسا بىزنىڭ ئىمانىمىزغا، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن سىلەرنىڭ ئاراڭلاردا تۇرسام سىلەر قانداقمۇ ئىمان ئېيتمايسىلەر؟» دېدى. ئۇلار: ئۇنداق بولسا ئۇلار كىملەر؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلار :«سىلەردىن كېيىن كېلىپ، قۇرئان ۋە ھەدىسلەرگە چىڭ ئېسىلىپ، ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتىدىغان كىشىلەردۇر» دېدى.

﴿كىمكى اللہ غا (يەنى اللہ نىڭ دىنىغا) مەھكەم يېپىشىدىكەن، ئۇ توغرا يولغا يېتەكلەنگەن بولىدۇ﴾ يەنى شۇنىڭ بىلەن بىللە، اللہ تائالاغا ئېسىلىش ۋە ئۇنىڭغا تەۋەككۇل قىلىش، ھىدايەت تېپىشتىكى چوڭ ئاساستۇر. ئازغۇنلۇقتىن يىراق بولۇش ئۈچۈن ئالاھىدە تەييارلىقتۇر، توغرا يولنى تېپىش ۋە مەقسەتكە يېتىش ئۈچۈن كاتتا ۋاستىدۇر.

* * * * * * *

يَـٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُواْ ٱتَّقُواْ ٱللَّهَ حَقَّ تُقَاتِهِۦ وَلَا تَمُوتُنَّ إِلَّا وَأَنتُم مُّسۡلِمُونَ ﴿١٠٢﴾ وَٱعۡتَصِمُواْ
بِحَبۡلِ ٱللَّهِ جَمِيعٗا وَلَا تَفَرَّقُواْۚ وَٱذۡكُرُواْ نِعۡمَتَ ٱللَّهِ عَلَيۡكُمۡ إِذۡ كُنتُمۡ أَعۡدَآءٗ فَأَلَّفَ بَيۡنَ قُلُوبِكُمۡ
فَأَصۡبَحۡتُم بِنِعۡمَتِهِۦٓ إِخۡوَٰنٗا وَكُنتُمۡ عَلَىٰ شَفَا حُفۡرَةٖ مِّنَ ٱلنَّارِ فَأَنقَذَكُم مِّنۡهَاۗ كَذَٰلِكَ يُبَيِّنُ ٱللَّهُ لَكُمۡ
ءَايَـٰتِهِۦ لَعَلَّكُمۡ تَهۡتَدُونَ ﴿١٠٣﴾

*ئى مۆمىنلەر! اللہ غا لايىق رەۋىشتە تەقۋادارلىق قىلىڭلار، پەقەت مۇسۇلمانلىق ھالىتىڭلار بىلەنلا ۋاپات بولۇڭلار*[102]*. ھەممىڭلار اللہ نىڭ ئاغامچىسىغا (يەنى اللہ نىڭ دىنىغا) مەھكەم يېپىشىڭلار، ئايرىلماڭلار (يەنى سىلەردىن ئىلگىرى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار ئىختىلاپ قىلىشقاندەك، دىندا ئىختىلاپ قىلىشماڭلار). اللہ نىڭ سىلەرگە بەرگەن نېمىتىنى ئەسلەڭلار، ئۆز ۋاقتىدا سىلەر ئۆزئارا دۈشمەن ئىدىڭلار، اللہ دىللىڭلارنى بىرلەشتۈردى، اللہ نىڭ نېمىتى بىلەن ئۆزئارا قېرىنداش بولدۇڭلار، سىلەر دوزاخ چۇقۇرىنىڭ گىرۋىكىدە ئىدىڭلار، اللہ سىلەرنى (ئىسلام ئارقىلىق) ئۇنىڭدىن قۇتقۇزدى. سىلەرنىڭ ھىدايەت تېپىشىڭلار ئۈچۈن، اللہ ئايەتلىرىنى سىلەرگە شۇنداق بايان قىلىدۇ*[103].

## اللہ تائالاغا لايىق رەۋىشتە تەقۋادارلىق قىلىش دېگەن نېمە؟

﴿**اللہ غا لايىق رەۋىشتە تەقۋادارلىق قىلىڭلار**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئەبۇھاتەم، ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: اللہ غا لايىق رەۋىشتە تەقۋادارلىق قىلىش دېگەنلىك؛ اللہ تائالاغا بويسۇنۇپ، ئۇنىڭغا ئاسىي بولماسلىقنى، اللہ تائالانى ئۇنتۇپ قالماي ئەسلەپ تۇرۇشنى، اللہ تائالانىڭ بەرگەن نېمەتلىرىدىن تانماي شۈكرى ئېيتىشنى كۆرسىتىدۇ.

ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ: بىر بەندە ئۆزىنىڭ تىلىنى ساقلىمىغۇچە الله غا لايىق رەۋىشتە تەقۋادارلىق قىلالمايدۇ، دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدى.

﴿پەقەت مۇسۇلمانلىق ھالىتىڭلار بىلەنلا ۋاپات بولۇڭلار﴾ يەنى سىلەر مۇسۇلمانلىق ھالىتىڭلار بىلەن ئۆلۈشۈڭلار ئۈچۈن تېنىڭلار ساق ۋاقتىدا ئىسلام دىنىنى ياخشى ساقلاڭلار، چۈنكى، الله تائالانىڭ بەندىلەرگە تۇتقان يولى شۇنىڭدىن ئىبارەتكى، بەندە قانداق بىر ئەمەلدە ياشىسا، ئۇنى شۇ ئەمەلى بويىچە ئۆلتۈرىدۇ ۋە نېمىنىڭ ئۇستىدە ئۆلسە ئۇنى قەبرىدىن شۇ بويىچە تۇرغۇزىدۇ. بىز الله تائالادىن الله تائالا ياخشى كۆرمەيدىغان ئەمەلىمىز بىلەن ئۆلتۈرۈلۈپ، شۇ ئەمەل بىلەن قەبرىدىن تۇرغۇزۇلۇپ قېلىشتىن پاناھ تىلەيمىز.

ئىمام ئەھمەد، مۇجاھىدنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: كىشىلەر كەبىنى تاۋاپ قىلىۋاتاتتى، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما ئولتۇرغان ئىدى. ئۇنىڭ يېنىدا ھاسىغا ئوخشاش بىر نەرسە بار ئىدى. ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «﴿ئى مۆمىنلەر! الله غا لايىق رەۋىشتە تەقۋادارلىق قىلىڭلار، پەقەت مۇسۇلمانلىق ھالىتىڭلار بىلەنلا ۋاپات بولۇڭلار﴾ دېگەن ئايەتنى ئوقۇپ، ئەگەر (دوزاخقا كىرگەن كىشىلەرنىڭ يەيدىغان تامىقى بولىدىغان، تەمى ناھايىتى ئاچچىق، پۇرىقى ناھايىتى بەتبۇي) زەققۇم دېگەن دەرەخنىڭ مېۋىسىنىڭ سۈيىدىن زېمىنغا بىر تامچە تېمىپ كەتسە، ئۇ زېمىندىكى كىشىلەرنىڭ يېمەكلىكلىرىنىڭ ھەممىسىنى ئاچچىق قىلىۋەتكەن بولاتتى. ئەگەر بىر تامچىسى شۇ دەرىجىدە ئاچچىق بولسا تائامى زەققۇم دەرىخىدىن بولغان دوزاختىكى كىشىلەرنىڭ ھالى نېمە بولۇپ كېتەر؟» دېگەنلىكىنى سۆزلەپ بەردى.

ئىمام ئەھمەد، جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولۇشتىن ئۈچ كۈن بۇرۇن: «سىلەرنىڭ بىرىڭلار (ئۆلگەندە) الله تائالانى ياخشى گۇمان (يەنى ياخشىلىقنى ئۈمىد) قىلىپ ئۆلسۇن» دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم.

ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: بەندەم مەن توغرۇلۇق قانداق گۇماندا بولسا، مەن شۇ گۇمان بويىچىدۇرمەن»[1].

## الله تائالانىڭ ئارغامچىسىغا چىڭ ئېسىلىشقا ۋە جامائەتنى لازىم تۇتۇشقا بۇيرۇغانلىقى توغرىسىدا

﴿ھەممىڭلار الله نىڭ ئارغامچىسىغا (يەنى الله نىڭ دىنىغا) مەھكەم يېپىشىڭلار، ئايرىلماڭلار (يەنى سىلەردىن ئىلگىرى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار ئىختىلاپ قىلىشقاندەك، دىندا ئىختىلاپ قىلىشماڭلار)﴾ الله تائالانىڭ: ﴿الله نىڭ ئارغامچىسىغا﴾ دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى، الله تائالانىڭ ۋەدىسىگە دېگەنلىك بولىدۇ، دېگەنلەرمۇ بار.

﴿ئايرىلماڭلار (يەنى سىلەردىن ئىلگىرى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار ئىختىلاپ قىلىشقاندەك، دىندا ئىختىلاپ قىلىشماڭلار)﴾ يەنى ئۇلارنى جامائەتلەر (يەنى كۆپچىلىكنى) نى لازىم تۇتۇشقا بۇيرۇدى ۋە بۆلگۈنچىلىكتىن توستى. بۆلگۈنچىلىكتىن توسۇپ، ئىتتىپاقلىششقا بۇيرۇغان نۇرغۇنلىغان ھەدىسلەر بار.

[1] بەندەم الله گۇناھىمنى كەچۈرىۋېتىدۇ دەپ گۇمان قىلسا، مەن ئۇنىڭ گۇناھىنى كەچۈرىمەن. تەۋبەمنى قوبۇل قىلىدۇ. دەپ گۇمان قىلسا، تەۋبىسىنى قوبۇل قىلىمەن.

ئىمام مۇسلىم، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «جەزمەن الله تائالا سىلەردىن ئۈچ نەرسىگە رازى بولىدۇ ۋە ئۈچ نەرسىنىڭ سىلەردە بولۇشىنى يامان كۆرىدۇ. سىلەرنىڭ الله تائالاغا بىر نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەي ئىبادەت قىلىشىڭلار، ھەممىڭلارنىڭ الله تائالانىڭ ئارغامچىسىغا چىڭ ئېسىلىپ بۆلۈنۈپ كەتمەسلىكىڭلار ۋە الله تائالا سىلەرنىڭ ئىشىڭلارغا ئىگە قىلغان كىشىگە (يەنى سىلەرنىڭ باشلىقىڭلارغا) سەمىمىي بولۇشىڭلاردىن ئىبارەتتۇر. سىلەرنىڭ مۇنداقمىش ـ ئۇنداقمىش دېيىشىڭلارنى (يەنى پايدىسى يوق سۆزلەرنى كۆپ قىلىشىڭلار)، تولا سوئال سورىشىڭلار ۋە مال ـ مۈلۈكنى ئورۇنسىز يەرلەرگە ئىشلىتىپ، زايا قىلىشىڭلاردىن ئىبارەت ئۈچ ئىشنى يامان كۆرىدۇ».

﴿الله نىڭ سىلەرگە بەرگەن نېمىتىنى ئەسلەڭلار، ئۆز ۋاقتىدا سىلەر ئۆزئارا دۈشمەن ئىدىڭلار، الله دىلىڭلارنى بىرلەشتۈردى، الله نىڭ نېمىتى بىلەن ئۆزئارا قېرىنداش بولدۇڭلار﴾ بۇ ئايەت ئەۋس ۋە خەزرەج قەبىلىسى توغرىسىدا چۈشكەندۇر. ئىسلام كېلىشتىن بۇرۇن ئۇلارنىڭ ئارىلىقىدا قاتتىق ئاداۋەتلەر بار بولۇپ، ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئۇرۇش كۆپ سادىر بولاتتى. ھەم ئۇرۇش ئۇزۇنغا سوزۇلۇپ كېتەتتى. الله تائالا ئىسلامنى ئەۋەتكەندىن كېيىن ئۇلارنىڭ ئىچىدىن ئىسلامنى قوبۇل قىلغان كىشىلەر الله يولىدا دوست بولۇشىدىغان ۋە ياخشى ئىشلاردا ياردەملىشىدىغان قېرىنداشلارغا ئايلاندى.

﴿الله سېنى ئۆزىنىڭ ياردىمى بىلەن ۋە مۆمىنلەر بىلەن كۈچلەندۈردى. الله مۆمىنلەرنىڭ دىللىرىنى بىرلەشتۈردى. سەن يەر يۈزىدىكى پۈتۈن بايلىقنى سەرپ قىلىپمۇ ئۇلارنىڭ دىللىرىنى بىرلەشتۈرەلمەيتتىڭ؛ لېكىن الله (ئۆزىنىڭ قۇدرەت كامىلەسى بىلەن) ئۇلارنى ئىناق قىلدى. شۈبھىسىزكى، الله غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر﴾[1] ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ كۈپۈرلۈقى سەۋەبى بىلەن دوزاخ چۇقۇرىنىڭ گىرۋىكىدە ئىدى، الله ئۇلارنى ئىمانغا باشلاش ئارقىلىق ئۇنىڭدىن قۇتۇلدۇردى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇسۇلمانلارغا ھۇنەيىن ئۇرۇشىدا ئولجىغا چۈشكەن غەنىمەتلەرنى بۆلۈشىدىغان كۈنى الله تائالانىڭ مۇسۇلمانلارنى دوزاختىن قۇتۇلدۇرۇپلىش ۋە ئۇلارنىڭ دىللىرىنى بىرلەشتۈرۈشتىن ئىبارەت ئۇلارغا بەرگەن نېمىتىنى ئەسلىتىپ ئۆتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام الله تائالانىڭ ئۇنىڭغا كۆرسىتىپ بېرىشى بويىچە ئىسلامغا يېڭىدىن كىرگەن مۇسۇلمانلارغا غەنىمەتلەرنى كۆپرەك بۆلۈپ بەرگەن ئىدى. ئەسلىدە بۇ بىر تەدبىر بولۇپ، بۇ تەدبىرنى مۇسۇلمانلار، بولۇپمۇ ئەنسارىلار چۈشىنەلمەي پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئازراق خاپا بولۇپ قالغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا خۇتبە سۆزلەپ مۇنداق دېدى: «ئى ئەنسارىلار گۇرۇھى! مەن سىلەر بىلەن ئۇچراشقاندا سىلەر ئازغۇنلۇقتا ئىدىڭلار، الله تائالا مەن ئارقىلىق سىلەرنى توغرا يولغا باشلىدى. سىلەر چېچىلاڭغۇ ئىدىڭلار، الله مەن ئارقىلىق سىلەرنى بىرلەشتۈردى. سىلەر پېقىر ئىدىڭلار، الله تائالا مەن ئارقىلىق سىلەرنى باي قىلدى» دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەر بىر سۆزنى قىلغاندا، ئۇلار: الله ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى بىزگە ھەممە نەرسىدىن ئۈستۈن ۋە قەدىرلىك، دەيتتى.

* * * * * * *

---

[1] سۈرە ئەنفال 62 — 63 ـ ئايەتلەر.

وَلۡتَكُن مِّنكُمۡ أُمَّةٞ يَدۡعُونَ إِلَى ٱلۡخَيۡرِ وَيَأۡمُرُونَ بِٱلۡمَعۡرُوفِ وَيَنۡهَوۡنَ عَنِ ٱلۡمُنكَرِۚ وَأُوْلَٰٓئِكَ هُمُ
ٱلۡمُفۡلِحُونَ ﴿١٠٤﴾ وَلَا تَكُونُواْ كَٱلَّذِينَ تَفَرَّقُواْ وَٱخۡتَلَفُواْ مِنۢ بَعۡدِ مَا جَآءَهُمُ ٱلۡبَيِّنَٰتُۚ وَأُوْلَٰٓئِكَ
لَهُمۡ عَذَابٌ عَظِيمٞ ﴿١٠٥﴾ يَوۡمَ تَبۡيَضُّ وُجُوهٞ وَتَسۡوَدُّ وُجُوهٞۚ فَأَمَّا ٱلَّذِينَ ٱسۡوَدَّتۡ وُجُوهُهُمۡ أَكَفَرۡتُم بَعۡدَ
إِيمَٰنِكُمۡ فَذُوقُواْ ٱلۡعَذَابَ بِمَا كُنتُمۡ تَكۡفُرُونَ ﴿١٠٦﴾ وَأَمَّا ٱلَّذِينَ ٱبۡيَضَّتۡ وُجُوهُهُمۡ فَفِي رَحۡمَةِ ٱللَّهِ هُمۡ
فِيهَا خَٰلِدُونَ ﴿١٠٧﴾ تِلۡكَ ءَايَٰتُ ٱللَّهِ نَتۡلُوهَا عَلَيۡكَ بِٱلۡحَقِّۗ وَمَا ٱللَّهُ يُرِيدُ ظُلۡمٗا لِّلۡعَٰلَمِينَ ﴿١٠٨﴾ وَلِلَّهِ مَا
فِي ٱلسَّمَٰوَٰتِ وَمَا فِي ٱلۡأَرۡضِۚ وَإِلَى ٱللَّهِ تُرۡجَعُ ٱلۡأُمُورُ ﴿١٠٩﴾

*سىلەرنىڭ ئاراڭلاردا خەيرلىك ئىشلارغا دەۋەت قىلىدىغان، ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇپ، يامان ئىشلارنى مەنئى قىلىدىغان بىر جامائە بولسۇن؛ ئەنە شۇلار مەقسەتكە ئېرىشكۈچىلەردۇر*[104]*. روشەن دەلىللەر كەلگەندىن كېيىن ئايرىلىپ كېتىشكەن ۋە ئىختىلاپ قىلىشقان كىشىلەر (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) دەك بولماڭلار، ئەنە شۇلار چوڭ ئازابقا دۇچار بولىدۇ*[105]*. شۇ كۈندە (يەنى قىيامەت كۈنىدە) بەزى يۈزلەر (يەنى مۆمىنلەرنىڭ يۈزلىرى) ئاقىرىدۇ، بەزى يۈزلەر (يەنى كۇففارلارنىڭ يۈزلىرى) قارىيىدۇ، يۈزى قارايغانلارغا (پەرىشتىلەر ئېيتىدۇكى) «ئىمان ئېيتقىنىڭلاردىن كېيىن كاپىر بولدۇڭلارمۇ؟ كاپىر بولغانلىقىڭلار ئۈچۈن ئازابنى تېتىڭلار»*[106]*. يۈزى ئاقارغانلار اللہ نىڭ رەھمىتىدە (يەنى جەننەتتە) بولىدۇ، ئۇلار ئۇنىڭدا (يەنى جەننەتتە) مەڭگۈ قالىدۇ*[107]*. بۇ اللہ نىڭ ئايەتلىرىدۇر، ئۇلارنى (ئى مۇھەممەد!) ساڭا راست ئوقۇپ بېرىمىز، اللہ جاھان ئەھلىگە زۇلۇم قىلىشنى خالىمايدۇ*[108]*. ئاسمانلار ۋە زېمىندىكى شەيئىلەر اللہ نىڭ (مۈلكى، مەخلۇقاتى ۋە بەندىلىرى) دۇر، ھەممە ئىشلار اللہ غا قايتۇرۇلىدۇ*[109]

## اللہ تائالانىڭ دىنىغا دەۋەت قىلىش توغرىسىدا

﴿**سىلەرنىڭ ئاراڭلاردا خەيرلىك ئىشلارغا دەۋەت قىلىدىغان، ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇپ، يامان ئىشلارنى مەنئى قىلىدىغان بىر جامائە بولسۇن؛ ئەنە شۇلار مەقسەتكە ئېرىشكۈچىلەردۇر**﴾ زەھھاك بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دېدى: ئۇلار ساھابىلار، مۇجاھىدلار ۋە ئالىملارنىڭ ئىچىدىكى ئالاھىدە بىر تۈركۈم كىشىلەردۇر.

بۇ ئايەتنىڭ مەقسىتى اللہ تائالانىڭ دىنىغا دەۋەت قىلىش بۇ ئۈممەتنىڭ ئىچىدىكى ھەر بىر كىشىگە ئۇنىڭ قۇدرىتىنىڭ يېتىشىچە پەرز بولسىمۇ، ئۇلارنىڭ ئىچىدىن بىر تۈركۈم كىشىلەر بۇ ئىش ئۈچۈن ئاتلىنىپ چىقسۇن دېمەكچى.

بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «سىلەردىن بىر كىشى يامان ئىشنى كۆرسە، ئۇنى قولى بىلەن ئۆزگەرتسۇن. ئەگەر قولى بىلەن ئۆزگەرتىشكە كۈچى يەتمىسە، تىلى ئارقىلىق ئۆزگەرتسۇن. ئەگەر تىلى ئارقىلىق ئۆزگەرتىشكە كۈچى يەتمىسە، كۆڭلىدە نارازىلىق بىلدۈرسۇن، كۆڭلىدە نارازىلىق بىلدۈرۈش ئىماننىڭ ئەڭ ئاجىز ئىكەنلىكىنىڭ (ئالامىتىدۇر)».

ئىمام ئەھمەد، ھۇزەيفە ئىبنى ياماندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «مېنىڭ جېنىم ئۇنىڭ ئىلكىدە بولغان زات الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئەلۋەتتە سىلەر ياخشىلىققا بۇيرۇيسىلەر ۋە يامانلىقتىن توسىسىلەر. (ئۇنداق قىلمىساڭلار) الله تائالا سىلەرگە يېقىندا بىر ئازابنى ئەۋەتىشى مۇمكىن. ئاندىن سىلەر الله تائالاغا دۇئا قىلساڭلار، ئۇ سىلەرنىڭ دۇئايىڭلارنى ئىجابەت قىلمايدۇ».بۇ مەزمۇندا ھەدىسلەر ناھايىتى كۆپتۇر، الله خالىسا باشقا ئورۇنلاردا يەنە كەلتۈرىمىز.

## بۆلۈنۈپ كېتىشتىن توسۇش توغرىسىدا

﴿**روشەن دەلىللەر كەلگەندىن كېيىن ئايرىلىپ كېتىشكەن ۋە ئىختىلاپ قىلىشقان كىشىلەر (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) دەك بولماڭلار**﴾ يەنى الله تائالا بۇ ئۈممەتنى ئىلگىرىكى ئۈممەتلەرگە ئوخشاش ئوچۇق پاكىتقا ئىگە قىلىنغان تۇرۇقلۇق، ئۇلارنىڭ بۆلۈنۈپ، ئىختىلاپ قىلىشىپ، ياخشىلىققا بۇيرۇماسلىق ۋە يامانلىقتىن توسماسلىقتەك ئەھۋالغا ئوخشىشىپ قېلىشىدىن توسىدۇ.

ئىمام ئەھمەد، ئەبۇئامىر ئابدۇللاھ ئىبنى لوھەيىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىز مۇئاۋىيە ئىبنى ئەبۇسۇفيان بىلەن بىرگە ھەج قىلغان ئىدۇق. مەككىگە كەلگەن ۋاقتىمىزدا مۇئاۋىيە ئىبنى سۇفيان پېشىن نامىزىنى ئوقۇپ بولۇپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى بىزگە سۆزلەپ بەردى: «ھەقىقەتەن ئەھلى كىتابلار ئۆزلىرىنىڭ دىنىدا يەتمىش ئىككى گۇرۇھقا بۆلۈندى. شەكسىز بۇ ئۈممەت (يەنى ئىسلام ئۈممىتى) پات ئارىدا يەتمىش ئۈچ گۇرۇھقا بۆلۈنىدۇ. بۇلارنىڭ ئىچىدىكى بىر گۇرۇھتىن باشقىسىنىڭ ھەممىسى دوزاختا بولىدۇ. ئۇ بىر گۇرۇھ بولسا ئىسلامنىڭ ھەقىقىي يولىدا ماڭغان جامائەتتۇر. مېنىڭ ئۈممەتلىرىمنىڭ ئىچىدىن بىر تۈرلۈك كىشىلەر چىقىدۇ. ئۇلار خۇددى يۇقۇملۇق كېسەل، (شۇ كېسەل) يۇققان كىشىنىڭ قان تومۇر ۋە پۈتۈن ئۇستىخانلىرىغىچە سىڭىپ كەتكىنىگە ئوخشاش، ھېلىقى بۆلۈنۈش ئۇ كىشىلەر ئارىسىغىمۇ شۇنداق سىڭىپ كېتىدۇ». مۇئاۋىيە ئىبنى سۇفيان يەنە مۇنداق دېدى: ئى ئەرەبلەر گۇرۇھى! الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئەگەر سىلەر پەيغەمبىرىڭلار ئېلىپ كەلگەن دىننى بەرپا قىلمىساڭلار، ئەلۋەتتە سىلەردىن باشقا كىشىلەر ئۇنى بەرپا قىلمايدۇ، دېدى.

## ئىتتىپاقلىق ۋە ئىتتىپاقسىزلىقنىڭ قىيامەت كۈندىكى نەتىجىلىرى توغرىسىدا

﴿**شۇ كۈندە (يەنى قىيامەت كۈنىدە) بەزى يۈزلەر (يەنى مۆمىنلەرنىڭ يۈزلىرى) ئاقىرىدۇ، بەزى يۈزلەر (يەنى كۇففارلارنىڭ يۈزلىرى) قارىيىدۇ**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: قىيامەت كۈنى سۈننەتكە ئەگىشىپ ماڭغان كىشىلەرنىڭ يۈزلىرى ئاق، بىدئەتخور ۋە بۆلگۈنچى كىشىلەرنىڭ يۈزلىرى قارا بولىدۇ.

﴿**يۈزى قارايغانلارغا (پەرىشتىلەر ئېيتىدۇكى) «ئىمان ئېيتقىنىڭلاردىن كېيىن كاپىر بولدۇڭلارمۇ؟**﴾ ھەسەنبەسرى: بۇلار مۇناپىقلاردۇر دېدى. ﴿**كاپىر بولغانلىقىڭلار ئۈچۈن ئازابنى تېتىڭلار»**﴾ بۇ سۈپەت ھەممە كاپىرلارغا ئومۇمىيۈزلۈكتۇر.

﴿**يۈزى ئاقارغانلار الله نىڭ رەھمىتىدە (يەنى جەننەتتە) بولىدۇ،ئۇلار ئۇنىڭدا (يەنى جەننەتتە) مەڭگۈ قالىدۇ**﴾. ئىمام تىرمىزى بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئەبۇغالىبنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئەبۇئۇمامە دەمەشىقنىڭ يوللىرىغا ئېسىپ قويۇلغان نۇرغۇنلىغان ئادەم باشلىرىنى كۆرۈپ، (بۇلار) دوزاخنىڭ ئىتلىرىدۇر. ئەڭ يامان ئۆلۈمدە ئۆلگەن كىشى ئاسماننىڭ ئاستىدا ئۆلگەن كىشى (يەنى ئۆلۈكى كۆمۈلمەي قالغان كىشىدۇر). ئەڭ ياخشى ئۆلۈمدە ئۆلگەن كىشى بۇ خىل كىشىلەر ئۆلتۈرۈۋەتكەن كىشىدۇر، دەپ ئاندىن: ﴿**شۇ كۈندە (يەنى قىيامەت كۈنىدە) بەزى يۈزلەر (يەنى مۆمىنلەرنىڭ يۈزلىرى) ئاقىرىدۇ، بەزى يۈزلەر (يەنى كۇففارلارنىڭ يۈزلىرى) قارىيىدۇ**﴾ دېگەن ئايەتنى ئاخىرىغىچە ئوقۇدى. ئەبۇغالىب ئەبۇئۇمامىگە: سەن ئۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئاڭلىغانمىدىڭ؟ دېدى. ئۇ: ئەگەر مەن

ئۈنى ـ بىر قېتىم ياكى ئىككى قېتىم ياكى ئۈچ قېتىم ياكى تۆت قېتىم ھەتتا يەتتە قېتىمغىچە سانىدى ـ ئاڭلىمىغان بولسام سىلەرگە سۆزلەپ بەرمەيتتىم، دېدى.

**﴿بۇ اللە نىڭ ئايەتلىرىدۇر، ئۇلارنى (ئى مۇھەممەد!) ساڭا راست ئوقۇپ بېرىمىز﴾، ﴿اللە جاھان ئەھلىگە زۇلۇم قىلىشنى خالىمايدۇ﴾** يەنى ئۇ ئۇلارغا زۇلۇم قىلغۇچى ئەمەستۇر، بەلكى، ئۇ زۇلۇم قىلمايدىغان ئادىل ھاكىمدۇر. چۈنكى، ئۇ ھەممە ئىشقا كۈچى يەتكۈچىدۇر، ھەممە نەرسىنى بىلگۈچىدۇر. شۇنداق بولغان ئىكەن ئۇنىڭ مەخلۇقاتلىرى ئىچىدىن بىر كىشىگە زۇلۇم قىلىشقا ھېچقانداق بىر ئېھتىياج تۇغۇلمايدۇ.

**﴿ئاسمانلار ۋە زېمىندىكى شەيئىلەر اللە نىڭ (مۈلكى، مەخلۇقاتى ۋە بەندىلىرى) دۇر، ھەممە ئىشلار اللە غا قايتۇرۇلىدۇ﴾** يەنى دۇنيا ـ ئاخىرەتتە خالىغىنىچە ھۆكۈم قىلغۇچىدۇر.

* * * * * * *

كُنتُمْ خَيْرَ أُمَّةٍ أُخْرِجَتْ لِلنَّاسِ تَأْمُرُونَ بِٱلْمَعْرُوفِ وَتَنْهَوْنَ عَنِ ٱلْمُنكَرِ وَتُؤْمِنُونَ
بِٱللَّهِ ۗ وَلَوْ ءَامَنَ أَهْلُ ٱلْكِتَٰبِ لَكَانَ خَيْرًا لَّهُم ۚ مِّنْهُمُ ٱلْمُؤْمِنُونَ وَأَكْثَرُهُمُ ٱلْفَٰسِقُونَ ﴿١١٠﴾
لَن يَضُرُّوكُمْ إِلَّآ أَذًى ۖ وَإِن يُقَٰتِلُوكُمْ يُوَلُّوكُمُ ٱلْأَدْبَارَ ثُمَّ لَا يُنصَرُونَ ﴿١١١﴾ ضُرِبَتْ عَلَيْهِمُ
ٱلذِّلَّةُ أَيْنَ مَا ثُقِفُوٓا۟ إِلَّا بِحَبْلٍ مِّنَ ٱللَّهِ وَحَبْلٍ مِّنَ ٱلنَّاسِ وَبَآءُو بِغَضَبٍ مِّنَ ٱللَّهِ وَضُرِبَتْ عَلَيْهِمُ
ٱلْمَسْكَنَةُ ۚ ذَٰلِكَ بِأَنَّهُمْ كَانُوا۟ يَكْفُرُونَ بِـَٔايَٰتِ ٱللَّهِ وَيَقْتُلُونَ ٱلْأَنۢبِيَآءَ بِغَيْرِ حَقٍّ ۚ ذَٰلِكَ بِمَا عَصَوا۟
وَّكَانُوا۟ يَعْتَدُونَ ﴿١١٢﴾

*(ئى مۇھەممەد ئۈممىتى!) سىلەر ئىنسانلار مەنپەئىتى ئۈچۈن ئوتتۇرىغا چىقىرىلغان ياخشىلىققا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توسىدىغان اللە غا ئىمان ئېيتىدىغان ئەڭ ياخشى ئۈممەتسىلەر﴿110﴾. ئەگەر ئەھلى كىتاب (يەنى يەھۇدىيلار، ناسارالار) ئىمان ئېيتسا (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلىنغان ۋەھيىگە ئىشەنسە)، ئۇلار ئۈچۈن (دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە) ئەلۋەتتە ياخشى بولاتتى. ئۇلارنىڭ ئىچىدە مۆمىنلەرمۇ بار، ئۇلارنىڭ تولىسى پاسىقلاردۇر﴿111﴾. ئۇلار سىلەرگە ئازار بېرىشتىن باشقا ھېچقانداق زىيان ـ زەخمەت يەتكۈزەلمەيدۇ؛ ئەگەر سىلەر بىلەن ئۇرۇشسا، سىلەرگە ئارقىسىنى قىلىپ قاچىدۇ، ئاندىن ئۇلارغا ياردەم بېرىلمەيدۇ. ئۇلارنىڭ قەيەردە بولمىسۇن اللە نىڭ ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ ھىمايىسىدە بولغانلىرىدىن باشقىلىرى خارلىققا پېتىپ قالدى، اللە نىڭ غەزىپىگە ئۇچرىدى. موھتاجلىققا چۆمدى. بۇ ئۇلارنىڭ اللە نىڭ ئايەتلىرىنى ئىنكار قىلغانلىقلىرى ۋە پەيغەمبەرلەرنى ناھەق ئۆلتۈرگەنلىكلىرى ئۈچۈندۇر، ئۇلارنىڭ اللە نىڭ پەرمانىدىن چىقىپ كەتكەنلىكلىرى ۋە اللە نىڭ چەكلىمىسىدىن ئېشىپ كەتكەنلىكلىرى ئۈچۈندۇر﴿112﴾.*

## پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممىتىنىڭ ئەڭ ياخشى ئۈممەت ئىكەنلىكى ۋە ئۇنىڭ ئارتۇقچىلىقى توغرىسىدا

الله تائالا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممىتىنىڭ ئەڭ ياخشى ئۈممەت ئىكەنلىكىدىن خەۋەر بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿(ئى مۇھەممەد ئۈممىتى!) سىلەر ئىنسانلار مەنپەئىتى ئۈچۈن ئوتتۇرىغا چىقىرىلغان ياخشىلىقتا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توسىدىغان الله غا ئىمان ئېيتىدىغان ئەڭ ياخشى ئۈممەتسىلەر﴾.

ئىمام بۇخارى، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: سىلەر كىشىلەرگە ئەڭ پايدا يەتكۈزىدىغان كىشىلەر. چۈنكى، سىلەر كىشىلەرنى ئىسلامغا زەنجىرلەر بىلەن بويۇنلىرىدىن سۆرىگەندەك ئېلىپ كېلىسىلەر. شۇنىڭدەك ئىبنى ئاببىاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما، مۇجاھىد، ئەتىيە ئەۋفىي، ئىكرىمە، ئەتا ۋە رەبىيئ ئىبنى ئەنەس قاتارلىقلارمۇ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: سىلەر كىشىلەرگە ئەڭ پايدا يەتكۈزىدىغان كىشىلەردۇر.

ئىمام ئەھمەد، تىرمىزى ۋە ئىبنى ماجەنىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «سىلەر يەتمىش ئۈممەتنى تولۇقلىغۇچىدۇرسىلەر، سىلەر ئۇلارنىڭ ئەڭ ياخشىسى ۋە الله تائالانىڭ نەزىرىدە ئەڭ ھۆرمەتلىكراقىدۇرسىلەر». شەكسىز، بۇ ئۈممەت ياخشىلىقلارغا ئەڭ بۇرۇن يېتىش ۋاستىسىغا ئۆزىنىڭ پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئارقىلىق ئېرىشتى، (چۈنكى) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، الله تائالانىڭ مەخلۇقاتلىرىنىڭ ئەڭ ئېسىلى ۋە پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ ھۆرمەتلىكىدۇر. الله تائالا ئۇنى ئىلگىرى ئۆتكەن پەيغەمبەرلەرگە بەرمىگەن مۇككەممەل ۋە كاتتا بىر شەرىئەت بىلەن ئەۋەتتى. ئۇنىڭ شەرىئىتىدە بولمىغان كىشىلەرنىڭ كۆپ ئەمەللىرىمۇ ئۇنىڭ شەرىئىتىدىكى كىشىنىڭ قىلغان ئازراق ئەمىلىنىڭ ئورنىنى باسالمايدۇ.

ئىمام ئەھمەد، ئەلى ئىبنى ئەبۇتالىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ماڭا ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەردىن ھېچقايسىسىغا بېرىلمىگەن نەرسىلەر بېرىلدى». ساھابىلار، ئى الله تائالانىڭ پەيغەمبىرى! ئۇ نەرسىلەر نېمە؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ نەرسىلەر شۇنىڭدىن ئىبارەتكى، كاپىرلارنىڭ دىللىرىغا قورقۇنچ سېلىش ئارقىلىق ماڭا ياردەم بېرىلدى، زېمىنلارنىڭ ئاچقۇچى بېرىلدى، مەن ئەھمەد دەپ ئاتالدىم، تۇپراق ماڭا پاكىز قىلىپ بېرىلدى ۋە مېنىڭ ئۈممىتىم ئۈممەتلەرنىڭ ئەڭ ياخشىسى قىلىندى» دېدى.

سەئىد ئىبنى مۇسەييەب، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «مېنىڭ ئۈممىتىمدىن 70 مىڭ كىشىدىن تەشكىل قىلغان بىر گۇرۇھ، يۈزلىرى كېچىدىكى تولۇن ئاينىڭ نۇرىدەك نۇرلۇق ھالەتتە جەننەتكە كىرىدۇ» دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم، شۇ چاغدا ئۇككاشە ئىبنى مىھسەن ئەسەدى دېگەن كىشى ئۈچىسىدىكى كىيىمنى كۆتۈرگەن ھالەتتە قوپۇپ؛ ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مېنىڭ شۇلارنىڭ قاتارىدىن بولۇشۇم ئۈچۈن الله غا دۇئا قىلساڭ، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى الله ! ئۇنى ئۇلارنىڭ قاتارىدىن قىلساڭ» دېدى. ئاندىن ئەنسارىلارنىڭ ئىچىدىن بىر كىشى قوپۇپ، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مېنىڭمۇ ئۇلارنىڭ قاتارىدىن بولۇشۇم ئۈچۈن الله قا دۇئا قىلساڭ، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇككاشە سەندىن چاققان چىقتى» دېدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممەتىنىڭ ئارتۇقچىلىقىنى، ئۇ ئۈممەت الله تائالاغا ئەڭ ھۆرمەتلىك ۋە دۇنيا ـ ئاخىرەتتىكى ئەڭ ياخشى ئۈممەت ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ كەلگەن باشقا بىر تۈردىكى ھەدىسلەر

ئىمام ئەھمەد، جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ھەقىقەتەن مەن مېنىڭ ئۈممىتىمدىن ماڭا ئەگەشكەن كىشىنىڭ قىيامەت كۈنى جەننەتكە (كىرىدىغان كىشىلەرنىڭ) تۆتتىن بىرى بولۇشىنى ئۈمىد قىلىمەن». شۇنىڭ بىلەن بىز (اللّٰه ئەكبەر) دەپ تەكبىر ئېيتتۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن سىلەرنىڭ جەننەتكە كىرىدىغان كىشىلەرنىڭ ئۈچتىن بىرى بولۇشىڭلارنى ئۈمىد قىلىمەن» دېدى. بىز (اللّٰه ئەكبەر) دەپ تەكبىر ئېيتتۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن سىلەرنىڭ (جەننەتكە كىرىدىغان كىشىلەرنىڭ) يېرىمى بولۇشۇڭلارنى ئۈمىد قىلىمەن» دېدى.

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە: «سىلەر جەننەتكە كىرىدىغان كىشىلەرنىڭ تۆتتىن بىرى بولۇشىڭلارغا رازى بولامسىلەر؟» دېدى. شۇنىڭ بىلەن بىز (اللّٰه ئەكبەر) دەپ تەكبىر ئېيتتۇق. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سىلەر جەننەتكە كىرىدىغان كىشىلەرنىڭ ئۈچتىن بىرى بولۇشقا رازى بولامسىلەر؟» دېدى. ئاندىن بىز يەنە (اللّٰه ئەكبەر) دەپ تەكبىر ئېيتتۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەقىقەتەن مەن، سىلەرنىڭ جەننەتكە كىرىدىغان كىشىلەرنىڭ تۆتتىن بىرى بولۇشىڭلارنى ئۈمىد قىلىمەن» دېدى.

ئىمام ئەھمەد، بۇرەيدە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «جەننەتكە كىرىدىغان كىشىلەر بىر يۈز يىگىرمە سەپ بولىدۇ، ئۇنىڭ سەكسەن سېپى بۇ ئۈممەتتىن بولىدۇ».

ئابدۇرازاق، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بىز (دۇنياغا) ئەڭ ئاخىردا كەلدۇق، قىيامەت كۈنى ئەڭ ئالدىدا كېلىمىز، جەننەتكىمۇ باشقىلاردىن بۇرۇن كىرىمىز، لېكىن بىزدىن ئىلگىرى ئۆتكەن كىشىلەرگە بىزدىن بۇرۇن كىتاب بېرىلدى، بىزگە ئۇلاردىن كېيىن بېرىلدى، (قۇرئاندا اللّٰه تائالا ئۆز ئىرادىسى بىلەن) ئۇلار ئىختىلاپ قىلىشىپ قالغان ھەقىقەتكە بىزنى باشلىدى، ئۇلار جۈمە كۈنىدە ئىختىلاپ قىلىشىپ قالغان ئىدى، (مۇسۇلمان ئەمەس) كىشىلەر جۈمە كۈنىدە بىزگە ئەگەشكۈچىدۇر. ئۇ كۈننىڭ ئەتىسى (يەنى شەنبە كۈنى) يەھۇدىيلار ئۈچۈندۇر. ئۆگۈنى (يەنى يەكشەنبە كۈنى) خرىستىئانلار ئۈچۈندۇر».

بۇ ھەدىسلەرنىڭ ھەممىسىنىڭ مەنىسى اللّٰه تائالانىڭ تۆۋەندە كەلگەن ئايىتىنىڭ مەنىسىگە ئوخشاشتۇر: ﴿**(ئى مۇھەممەد ئۈممىتى!) سىلەر ئىنسانلار مەنپەئىتى ئۈچۈن ئوتتۇرىغا چىقىرىلغان ياخشىلىققا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توسىدىغان اللّٰه غا ئىمان ئېيتىدىغان ئەڭ ياخشى ئۈممەتسىلەر**﴾ بۇ ئۈممەتنىڭ ئىچىدىن بۇ سۈپەتلەر بىلەن سۈپەتلەنگەن كىشى، ئۇلار بىلەن بىللە مۇشۇ مەدھىيە ۋە ماختاشلارنىڭ ئىچىگە كىرىدۇ.

بۇ ھەقتە قەتادە مۇنداق دەيدۇ: بىز ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ بىر ھەجدە كىشىلەرنىڭ ئالدىراۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ: ﴿**(ئى مۇھەممەد ئۈممىتى!) سىلەر ئىنسانلار مەنپەئىتى ئۈچۈن ئوتتۇرىغا چىقىرىلغان ئەڭ ياخشى ئۈممەتسىلەر**﴾ دېگەن ئايەتنى ئوقۇغانلىقى، ئاندىن كىمكى ئۆزىنىڭ بۇ ئۈممەتتىن بولغانلىقى ئۈچۈن خۇرسەن بولسا، ئۇ اللّٰه تائالانىڭ بۇ ئۈممەتتە بولغان شەرتىنى ئادا قىلسۇن دېگەنلىكىنى ئاڭلىدۇق.

بىر كىشى بۇ سۈپەتلەر بىلەن سۈپەتلەنمىسە اللّٰه تائالا ئەيىبلىگەن ئەھلى كىتابلارغا ئوخشاپ قالىدۇ، اللّٰه تائالا (ئەھلى كىتابنى ئەيىبلەپ) مۇنداق دېدى: ﴿ئۇلار ئۆزلىرى قىلغان يامان ئىشلاردىن بىر -

بىرىنى توسمايتتى﴾[1] شۇڭا الله تائالا بۇ ئۈممەتنى بۇ سۈپەتلەر بىلەن ماختاپ بولۇپ ئەھلى كىتابنى ئەيىبلەشكە باشلاپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئەگەر ئەھلى كىتاب (يەنى يەھۇدىيلار، ناسارالار) ئىمان ئېيتسا (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلىنغان ۋەھىيگە ئىشەنسە)، ئۇلار ئۈچۈن (دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە) ئەلۋەتتە ياخشى بولاتتى. ئۇلارنىڭ ئىچىدە مۆمىنلەرمۇ بار، ئۇلار نىڭ تولىسى پاسىقلاردۇر**﴾ يەنى ئۇلارنىڭ ئىچىدە الله تائالاغا، سىلەرگە چۈشۈرۈلگەن قۇرئانغا ۋە ئۇلارغا چۈشۈرۈلگەن كىتابلارغا ئىشىنىدىغانلار ئازدۇر. ئۇلارنىڭ كۆپ قىسمى ئازغۇنلۇق، كۇپۇرلۇق، پاسىقلىق ۋە ئاسىيلىق ئىچىدىدۇر.

## مۇسۇلمانلارنىڭ ئەھلى كىتاب ئۈستىدىن غەلىبە قىلىدىغانلىقىغا بېرىلگەن خۇش بېشارەت توغرىسىدا

الله تائالا مۆمىن بەندىلىرىگە، ئەھلى كىتاب كاپىرلىرىنىڭ ئۈستىدىن غەلىبە قىلىدىغانلىقىنى خەۋەر بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئۇلار سىلەرگە ئازار بېرىشتىن باشقا ھېچقانداق زىيان ـ زەخمەت يەتكۈزەلمەيدۇ؛ ئەگەر سىلەر بىلەن ئۇرۇشسا، سىلەرگە ئارقىسىنى قىلىپ قاچىدۇ، ئاندىن ئۇلارغا ياردەم بېرىلمەيدۇ**﴾. ئەمەلىيەتتە شۇنداق بولدى، ھەقىقەتەن الله تائالا خەيبەر كۈنى خەيبەردىكى يەھۇدىيلارنى خارلىدى ۋە باش ئەگكۈزدى. شۇنىڭدەك، ئۇلاردىن ئىلگىرى مەدىنىدىكى يەھۇدىيلاردىن بەنۇقەينۇقا، بەنۇنەزىر ۋە بەنۇقۇرەيزە قەبىلىلىرىنىڭ يەھۇدىيلىرىنى باش ئەگكۈزدى. شۇنىڭدەك ساھابىلار شامدىكى خىرىستىئانلارنى تارمار قىلدى ۋە ئۇلاردىن شامنىڭ ھۆكۈمرانلىقىنى مەڭگۈلۈك تارتىۋالدى. ئىسا ئەلەيھىسسالام چۈشۈپ (خىرىستىئانىنىڭ) بەلگىسى بولغان كرېستنى سۇندۇرۇپ، چوشقىنى ئۆلتۈرۈپ، جىزيەنى بىكار قىلىپ ئىسلامدىن باشقىسىنى قوبۇل قىلماي ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتى بىلەن ھۆكۈم قىلغۇچىلىك ئىسلام گۇرۇھى شامدا مەڭگۈلۈك بولىدۇ.

﴿**ئۇلارنىڭ قەيەردە بولمىسۇن الله نىڭ ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ ھىمايىسىدە بولغانلىرىدىن باشقىلىرى خارلىققا پېتىپ قالدى**﴾ يەنى ئۇلار قەيەردە بولسۇن، الله تائالا ئۇلارغا قۇتۇلالمايدىغان خارلىق ۋە ئېزىلىشنى پۈتتۈۋەتتى. لېكىن ئەھلى كىتابلارنىڭ ئىچىدىن ئۆز دىنىدا قېلىپ جىزيە تۆلەشنى ۋە ئىسلام دىنىنىڭ ھۆكۈملىرىنى بويرۇقلىرىنى قوبۇل قىلغانلار، ياكى ئەھدە تۈزۈشكەنلەر ۋە ئەسىرلىرىنى بىر تەرەپ قىلغاندا، مۇسۇلمانلاردىن بىرىنىڭ كېپىللىكىگە ئۆتكەنلەر خارلىق ۋە ئېزىلىش پۈتۈلگەنلەرنىڭ سىرتىدا قالىدۇ. ئالىملارنىڭ بىر رىۋايىتىگە ئاساسەن، مۇسۇلمان قۇلمۇ، ئەھلى كىتابقا كېپىل بولالايدۇ. ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما الله تائالانىڭ بۇ ئايىتىنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: «يەنى الله تائالا ۋە كىشىلەردىن بولغان ئەھدى بىلەن دېگەنلىك بولىدۇ» دېدى. مۇجاھىد ـ ئىكرىمە، ئەتا، زەھھاك، ھەسەن، قەتادە، سۇددى ۋە رەبىيئە ئىبنى ئەنەس قاتارلىقلارمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش دېدى.

﴿**الله نىڭ غەزىپىگە ئۇچرىدى، موھتاجلىققا چۈمدى**﴾، ئۇلار شۇنىڭغا ھەقلىقتۇر. ئۇلارنىڭ شۇنداق بولۇشى تەقدىردە ۋە شەرىئەت ھۆكمىدە پۈتۈلۈپ كەتكەندۇر. شۇڭا الله تائالا مۇنداق دېدى: ﴿**بۇ ئۇلارنىڭ الله نىڭ ئايەتلىرىنى ئىنكار قىلغانلىقلىرى ۋە پەيغەمبەرلەرنى ناھەق ئۆلتۈرگەنلىكلىرى ئۈچۈندۇر**﴾، يەنى ئۇلارنى مۇشۇنداق بولۇشقا ئېلىپ بارغان سەۋەب (ئۇلارنىڭ) ئۆزىنى چوڭ تۇتۇشى، تاجاۋۇزچىلىق ۋە

---

[1] سۈرە مائىدە 79 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ھەسەت قىلىشىدۇر، شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ ئاقىۋىتى ئاخىرەتنىڭ خارلىقىغا تۇتىشىدىغان خارلىق ۋە موھتاجلىق بولدى.

﴿ئۇلارنىڭ الله نىڭ پەرمانىدىن چىقىپ كەتكەنلىكلىرى ۋە الله نىڭ چەكلىمىسىدىن ئېشىپ كەتكەنلىكلىرى ئۈچۈندۇر﴾، يەنى ئۇلارنىڭ الله تائالانىڭ ئايەتلىرىگە كاپىر بولغانلىقى، پەيغەمبەرلەرنى ئۆلتۈرگەنلىكى، الله تائالانىڭ بۇيرۇقلىرىغا ئاسىيلىق قىلغانلىقى، الله تائالانىڭ چەكلىگەن ئىشلىرىنى قىلغانلىقى ۋە الله تائالانىڭ شەرىئىتىگە تاجاۋۇز قىلغانلىقى سەۋەبىدىندۇر. الله بىزنى ئۇنىڭدىن ساقلىسۇن!

* * * * * * *

﴿ لَيْسُوا۟ سَوَآءً ۗ مِّنْ أَهْلِ ٱلْكِتَٰبِ أُمَّةٌ قَآئِمَةٌ يَتْلُونَ ءَايَٰتِ ٱللَّهِ ءَانَآءَ ٱلَّيْلِ وَهُمْ يَسْجُدُونَ
﴿١١٣﴾ يُؤْمِنُونَ بِٱللَّهِ وَٱلْيَوْمِ ٱلْءَاخِرِ وَيَأْمُرُونَ بِٱلْمَعْرُوفِ وَيَنْهَوْنَ عَنِ ٱلْمُنكَرِ وَيُسَٰرِعُونَ فِى
ٱلْخَيْرَٰتِ وَأُو۟لَٰٓئِكَ مِنَ ٱلصَّٰلِحِينَ ﴿١١٤﴾ وَمَا يَفْعَلُوا۟ مِنْ خَيْرٍ فَلَن يُكْفَرُوهُ ۗ وَٱللَّهُ عَلِيمٌۢ بِٱلْمُتَّقِينَ
﴿١١٥﴾ إِنَّ ٱلَّذِينَ كَفَرُوا۟ لَن تُغْنِىَ عَنْهُمْ أَمْوَٰلُهُمْ وَلَآ أَوْلَٰدُهُم مِّنَ ٱللَّهِ شَيْـًٔا ۖ وَأُو۟لَٰٓئِكَ أَصْحَٰبُ
ٱلنَّارِ ۚ هُمْ فِيهَا خَٰلِدُونَ ﴿١١٦﴾ مَثَلُ مَا يُنفِقُونَ فِى هَٰذِهِ ٱلْحَيَوٰةِ ٱلدُّنْيَا كَمَثَلِ رِيحٍ فِيهَا صِرٌّ
أَصَابَتْ حَرْثَ قَوْمٍ ظَلَمُوٓا۟ أَنفُسَهُمْ فَأَهْلَكَتْهُ ۚ وَمَا ظَلَمَهُمُ ٱللَّهُ وَلَٰكِنْ أَنفُسَهُمْ يَظْلِمُونَ ﴿١١٧﴾

*ئۇلار بىر خىل ئەمەس، ئەھلى كىتابتىن (يەنى يەھۇدىيلار، ناسارالاردىن) كېچىلىرى الله نىڭ ئايەتلىرىنى تىلاۋەت قىلىپ تۇرىدىغان ۋە سەجدە قىلىپ تۇرىدىغان بىر جامائە كىشىلەر بار﴿113﴾. ئۇلار الله غا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدۇ، ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇيدۇ، يامان ئىشلاردىن توسىدۇ، خەيرلىك ئىشلارنى قىلىشقا ئالدىرايدۇ؛ ئەنە شۇلار ياخشىلاردىندۇر﴿114﴾. ئۇلار ھەرقانداق ياخشىلىقنى قىلسۇن، ئۇ بىكار كەتمەيدۇ الله تەقۋادارلارنى ئوبدان بىلىدۇ﴿115﴾. شۈبھىسىزكى، كاپىرلارنىڭ ماللىرى، باللىرى الله نىڭ ئازابى ئالدىدا ھەرگىز ھېچ نەرسىگە دال بولالمايدۇ؛ ئۇلار دوزاخ ئەھلىدۇر، دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ﴿116﴾. ئۇلارنىڭ بۇ دۇنيادا (رىيا قىلىپ) بەرگەن سەدىقىلىرى ئۆزلىرىگە زۇلۇم قىلغان بىر قەۋمنىڭ زىرائىتىگە تېگىپ ئۇنى نابۇت قىلىۋەتكەن سوغۇق شامالغا ئوخشايدۇ (ئىگىلىرىنىڭ گۇناھى تۈپەيلىدىن نابۇت قىلىنغان بۇ زىرائەتكە ئوخشاش، الله ئۇلارنىڭ ياخشى ئەمەللىرىنى بەربات قىلىدۇ). ئۇلارغا الله زۇلۇم قىلمىدى ۋە لېكىن ئۇلار ئۆزلىرىگە ئۆزلىرى زۇلۇم قىلدى﴿117﴾.*

## ئەھلى كىتاب ئىچىدىن مۇسۇلمان بولغان كىشىنىڭ ئارتۇقچىلىقى توغرىسىدا

مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق ۋە باشقىلار ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ھەققەتەن بۇ ئايەتلەر، ئابدۇللاھ ئىبنى سالام، ئەسەد ئىبنى ئۇبەيد، سەئلەبە ئىبنى سەئيە، ئۇسەيد ئىبنى سەئيە ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ئەھلى كىتاب ئالىملىرىدىن ئىمان كەلتۈرگەن كىشىلەر توغرىسىدا چۈشتى. يەنى ئەھلى كىتابلارنىڭ ئىچىدىن ئىلگىرى ئەيىبلىنىپ ئۆتكەن كىشىلەر بىلەن

ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى مۇسۇلمان بولغانلار باراۋەر ئەمەس. شۇڭا الله تائالا مۇنداق دېدى: ﴿**ئۇلار بىر خىل ئەمەس**﴾، يەنى ئۇلارنىڭ ھەممىسى باراۋەر ئەمەس، بەلكى، ئۇلارنىڭ ئىچىدە مۆمىنلەرمۇ ۋە زالىملارمۇ بار. شۇنىڭ ئۈچۈن الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئەھلى كىتابتىن (يەنى يەھۇدىيلار، ناسارالاردىن) كېچىلىرى الله نىڭ ئايەتلىرىنى تىلاۋەت قىلىپ تۇرىدىغان ۋە سەجدە قىلىپ تۇرىدىغان بىر جامائە كىشىلەر بار**﴾ يەنى ئەھلى كىتابنىڭ ئىچىدە الله تائالانىڭ بۇيرۇقى بىلەن ماڭىدىغان، شەرىئىتىگە بويسۇنىدىغان، پەيغەمبىرىگە ئەگىشىدىغان، كېچىلىرى تەھەججۇد نامىزى ئوقۇيدىغان، نامازلىرىدا قۇرئان ئوقۇيدىغان كىشىلەرمۇ بار. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئەھلى كىتاب ئارىسىدا ھەقىقەتەن الله غا ئىمان كەلتۈرىدىغان، سىلەرگە نازىل بولغان كىتابقا (يەنى قۇرئانغا)، ئۆزلىرىگە نازىل بولغان كىتابقا (يەنى تەۋراتقا ۋە ئىنجىلغا) ئىشىنىدىغانلار بار؛ ئۇلار الله دىن قورقىدۇ﴾[1].

﴿**ئۇلار ھەرقانداق ياخشىلىقنى قىلسۇن، ئۇ بىكار كەتمەيدۇ**﴾ بەلكى، الله ئۇلارغا تولۇق مۇكاپات بېرىدۇ. ﴿**الله تەقۋادارلارنى ئوبدان بىلىدۇ**﴾ يەنى ھەر قانداق كىشىنىڭ قىلغان ئەمەل ـ ئىبادىتى مەخپىي بولمايدۇ ۋە ياخشىلىق قىلغان كىشىنىڭ ئەجرى بىكار كەتمەيدۇ.

ئاندىن الله تائالا مۇشرىكلارنىڭ كاپىرلىرىدىن خەۋەر بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**شۈبھىسىزكى، كاپىرلارنىڭ ماللىرى، باللىرى الله نىڭ ئازابى ئالدىدا ھەرگىز ھېچ نەرسىگە دال بولالمايدۇ**﴾ يەنى الله تائالا كاپىرلارنى ئازابلىماقچى بولغاندا، الله تائالانىڭ ئازابىدىن ئۇلارنىڭ مال ـ مۈلۈكلىرى ۋە باللىرى قۇتۇلدۇرالمايدۇ. ﴿**ئۇلار دوزاخ ئەھلىدۇر، دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ**﴾.

## كاپىرلارنىڭ قىلغان سەدىقىسى توغرىسىدا

الله كاپىرلارنىڭ قىلغان سەدىقىسى ھەققىدە مىسال كەلتۈرۈپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئۇلارنىڭ بۇ دۇنيادا (رىيا قىلىپ) بەرگەن سەدىقىلىرى ئۆزلىرىگە زۇلۇم قىلغان بىر قەۋمنىڭ زىرائىتىگە تېگىپ ئۇنى نابۇت قىلىۋەتكەن سوغۇق شامالغا ئوخشايدۇ**﴾.

ئەتا بۇ ئايەتتىكى «سوغۇق شامال» دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى: ئۈششۈك ۋە مۆلدۈر دېگەنلىك بولىدۇ، دېدى. ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما ۋە مۇجاھىد: كۆيدۈرىدىغان ئوت دېگەنلىك بولىدۇ، دېدى.

بۇ، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ بۇرۇن دېگەن سۆزى بىلەن ئوخشاشتۇر. چۈنكى، قاتتىق سوغۇق شامال، خۇسۇسەن مۆلدۈر زىرائەت ۋە مېۋىلەرنى خۇددى بىر نەرسىنى ئوت كۆيدۈرگەندەك كۆيدۈرىۋېتىدۇ. يەنى قاتتىق سوغۇق شامال ياكى ئوت پىشقىلى ئاز قالغان زىرائەتلەرگە چۈشسە زىرائەتلەرنى ۋەيران قىلىپ، ئۇنىڭ مېۋىسىنى ياكى دېنىنى تۆكۈۋېتىدۇ. شۇنىڭ بىلەن زىرائەتنىڭ ئىگىسى ھوسۇلغا ئەڭ موھتاج بولغان ۋاقىتتا ئۇنىڭدىن ئايرىلىپ قالىدۇ. خۇددى بۇ زىرائەتنىڭ مېۋىسى يوقاپ كەتكىنىگە ئوخشاش، الله كاپىرلارنىڭ بۇ دۇنيادا قىلغان ئەمەل ـ ئىبادەتلىرىنىڭ ساۋابىنى يوق قىلىۋېتىدۇ. شۇنىڭدەك ئۇلار ياخشى ئەمەللەرنى ئەسقاتمايدىغان نەرسىلەر ئارقىلىق ئىلىپ باردى ﴿**ئۇلارغا الله زۇلۇم قىلمىدى ۋە لېكىن ئۇلار ئۆزلىرىگە ئۆزلىرى زۇلۇم قىلدى**﴾.

* * * * * * *

[1] سۈرە ئال ئىمران 199 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

يَـٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُوا۟ لَا تَتَّخِذُوا۟ بِطَانَةً مِّن دُونِكُمْ لَا يَأْلُونَكُمْ خَبَالًا وَدُّوا۟ مَا عَنِتُّمْ قَدْ بَدَتِ
ٱلْبَغْضَآءُ مِنْ أَفْوَٰهِهِمْ وَمَا تُخْفِى صُدُورُهُمْ أَكْبَرُ ۚ قَدْ بَيَّنَّا لَكُمُ ٱلْـَٔايَـٰتِ ۖ إِن كُنتُمْ تَعْقِلُونَ ﴿١١٨﴾
هَـٰٓأَنتُمْ أُو۟لَآءِ تُحِبُّونَهُمْ وَلَا يُحِبُّونَكُمْ وَتُؤْمِنُونَ بِٱلْكِتَـٰبِ كُلِّهِۦ وَإِذَا لَقُوكُمْ قَالُوٓا۟ ءَامَنَّا وَإِذَا خَلَوْا۟
عَضُّوا۟ عَلَيْكُمُ ٱلْأَنَامِلَ مِنَ ٱلْغَيْظِ ۚ قُلْ مُوتُوا۟ بِغَيْظِكُمْ ۗ إِنَّ ٱللَّهَ عَلِيمٌۢ بِذَاتِ ٱلصُّدُورِ ﴿١١٩﴾ إِن
تَمْسَسْكُمْ حَسَنَةٌ تَسُؤْهُمْ وَإِن تُصِبْكُمْ سَيِّئَةٌ يَفْرَحُوا۟ بِهَا ۖ وَإِن تَصْبِرُوا۟ وَتَتَّقُوا۟ لَا يَضُرُّكُمْ
كَيْدُهُمْ شَيْـًٔا ۗ إِنَّ ٱللَّهَ بِمَا يَعْمَلُونَ مُحِيطٌ ﴿١٢٠﴾

*ئى مۆمىنلەر! ئۆزەڭلاردىن بولمىغانلارنى (يەنى مۇناپىقلارنى) سىرداش قىلىۋالماڭلار، ئۇلار سىلەرگە بۇزغۇنچىلىق قىلىشتا بوشاڭلىق قىلىپ قالمايدۇ. ئۇلار سىلەرنىڭ مۇشەققەتتە قېلىشىڭلارنى ئارزۇ قىلىدۇ، ئۇلارنىڭ دۈشمەنلىكى ئېغىزلىرىدىن مەلۇم بولۇپ تۇرىدۇ، ئۇلارنىڭ دىللىرىدا يوشۇرغان دۈشمەنلىكى تېخىمۇ چوڭدۇر. شۈبھىسىزكى، ئەگەر چۈشىنىدىغان بولساڭلار، سىلەرگە نۇرغۇن ئايەتلەرنى بايان قىلدۇق*﴿118﴾*. (ئى مۆمىنلەر جامائەسى!) سىلەر ئۇلارنى دوست تۇتىسىلەر، ئۇلار سىلەرنى دوست تۇتمايدۇ (سىلەرگە بولغان دۈشمەنلىكىنى يوشۇرۇن تۇتىدۇ)، سىلەر (ھەممە ساماۋى) كىتابقا ئىشىنىسىلەر (شۇنداق تۇرۇقلۇق ئۇلار سىلەرنى ئۆچ كۆرىدۇ)، ئۇلار سىلەر بىلەن ئۇچراشقاندا، ئىمان ئېيتتۇق، دەيدۇ. ئۆزلىرى يالغۇز قالغاندا سىلەرگە بولغان ئاچچىقىدىن بارماقلىرىنى چىشلەيدۇ. (ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «ئاچچىقىڭلار بىلەن ئۆلۈڭلار! (يەنى الله ئۆلگىنىڭلارغا قەدەر ئاچچىقىڭلارنى داۋاملاشتۇرسۇن!)» الله ھەقىقەتەن دىللاردىكىنى بىلگۈچىدۇر*﴿119﴾*. ئەگەر سىلەرگە (كەڭچىلىك، مولچىلىق، نۇسرەت، غەنىمەت قاتارلىق) بىرەر ياخشىلىق يەتسە، ئۇلار بۇنىڭدىن قايغۇرىدۇ؛ ئەگەر سىلەرگە (ئېغىرچىلىق، قەھەتچىلىك ۋە مەغلۇبىيەت قاتارلىق) بىرەر يامانلىق يەتسە، ئۇلار بۇنىڭدىن خۇشال بولىدۇ. ئەگەر سىلەر (ئۇلارنىڭ ئەزىيىتىگە) سەۋر قىلساڭلار ۋە (سۆزۈڭلاردا، ھەرىكىتىڭلاردا الله دىن) قورقساڭلار، ئۇلارنىڭ ھىيلىسى سىلەرگە قىلچە زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ. الله ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىنى ھەقىقەتەن تولۇق بىلگۈچىدۇر*﴿120﴾.

## مۆمىنلەرنىڭ مۆمىنلەردىن باشقىنى سىرداش تۇتماسلىقى توغرىسىدا

الله تائالا (بۇ ئايەتتە) مۆمىن بەندىلىرىنى مۇناپىقلارنى سىرداش تۇتۇشتىن توستى،مۇناپىقلار مۆمىنلەرگە بۇزغۇنچىلىق قىلىشتىن بوشاڭلىق قىلمايدۇ. يەنى ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ پۈتۈن كۈچى ۋە پۈتۈن ھىيلە ـ مىكىرلىرىنى ئىشقا سېلىپ سىلەرگە قارشىلىق قىلىش ۋە زەرەر يەتكۈزۈشكە تىرىشىدۇ. مۆمىنلەرنىڭ قىيىنچىلىقتا ۋە جاپا مۇشەققەتتە قېلىشىنى ئارزۇ قىلىدۇ ﴿**ئۆزەڭلاردىن بولمىغانلارنى (يەنى مۇناپىقلارنى) سىرداش قىلىۋالماڭلار**﴾ يەنى باشقا دىندىكىلەرنى سىرداش قىلىۋالماڭلار.

ئىمام بۇخارى، نەسەئى ۋە باشقىلار ئەبۇسەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «الله ئەۋەتكەن ھەر بىر پەيغەمبەر ۋە قويۇپ قويغان ھەر بىر ئورۇن

باسار ئۇچۇن ئىككى سىرداش بولىدۇ، بىر سىرداش ئۇنى ياخشىلىققا بۇيرۇيدۇ ۋە ئۇنىڭغا رىغبەتلەندۈرىدۇ. (يەنە) بىر سىرداش ئۇنى يامانلىققا بۇيرۇيدۇ ۋە ئۇنىڭغا قىزىقتۇرىدۇ. يامانلىققا بۇيرۇيدىغان سىرداشنىڭ يامانلىقىدىن ساقلىنىپ قالغان كىشى (ھەقىقەتتە ئۇنى) الله ساقلاپ قالغان كىشىدۇر ››.

ئىبنى ئەبۇھاتىم، ئىبنى ئەبۇدەھقانەنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا بىرى: ھىرە دېگەن يەرلىك بىر كاتىب بالا بار ئىكەن، سەن ئۇنى ئۆزەڭگە كاتىب قىلىۋالساڭ بولمامدۇ؟ دېگەندە، ئۇ، ئۇنداق قىلسام مۆمىنلەردىن بولمىغان بىرنى سىرداش قىلىۋالغان بولىمەن، دېدى.

ئايەت بىلەن بۇ ئەسەردە مۇسۇلمانلارنىڭ (دۈشمەنلەرگە يېتىپ قېلىشىدىن قورقىدىغان) ئۇلارنىڭ ئىچكى ئىشلىرىنى ۋە سىرلىرىنى بىلىپ قالىدىغان يەردە كاتىپلىق (ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ئىشلار ئۈچۈن) زىممىلارنى ئىشلىتىشنىڭ دۇرۇس ئەمەسلىكىگە پاكىت باردۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئۇلار سىلەرگە بۇزغۇنچىلىق قىلىشتا بوشاڭلىق قىلىپ قالمايدۇ، ئۇلار سىلەرنىڭ مۇشەققەتتە قېلىشىڭلارنى ئارزۇ قىلىدۇ**﴾ ئاندىن الله تائالا مۇنداق دېدى: ﴿**ئۇلارنىڭ دۈشمەنلىكى ئېغىزلىرىدىن مەلۇم بولۇپ تۇرىدۇ، ئۇلارنىڭ دىللىرىدا يوشۇرغان دۈشمەنلىكى تېخىمۇ چوڭدۇر**﴾ يەنى ئىسلام ۋە مۇسۇلمانلارغا دىللىرىدا يوشۇرغان ئۆچمەنلىك ۋە ئاداۋەت (ئۇلار سۆزلەۋاتقاندا) دىققەتسىزلىكتىن ئۇلارنىڭ تىللىرىدا ۋە يۈزلىرىدە ئاشكارا بولۇپ قالىدۇ. بۇ، ئەقىللىق كىشى ئۈچۈن مەخپىي ئەمەس. شۇڭا الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئەگەر چۈشىنىدىغان بولساڭلار، سىلەرگە نۇرغۇن ئايەتلەرنى بايان قىلدۇق**﴾.

﴿**ئى مۆمىنلەر جامائەسى!) سىلەر ئۇلارنى دوست تۇتىسىلەر، ئۇلار سىلەرنى دوست تۇتمايدۇ**﴾ يەنى، ئى مۆمىنلەر! مۇناپىقلارنىڭ سىلەرگە ئاشكارا قىلغان ئىمانى ئۈچۈن ئۇلارنى دوست تۇتىسىلەر، ھالبۇكى ئۇلار ئىچىدىمۇ ۋە تېشىدىمۇ سىلەرنى دوست تۇتمايدۇ.

﴿**سىلەر (ھەممە ساماۋى) كىتابقا ئىشىنىسىلەر (شۇنداق تۇرۇقلۇق ئۇلار سىلەرنى ئۆچ كۆرىدۇ)**﴾ يەنى سىلەر الله تائالا چۈشۈرگەن كىتابقا شەك قىلمايسىلەر. ئۇلار شەك قىلىدۇ. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ‹‹ يەنى (سىلەر) ئۆزەڭلەرنىڭ كىتابىغا، ئۇلارنىڭ كىتابىغا ۋە ئۇنىڭدىن ئىلگىرى چۈشكەن كىتابلارغا (ئىمان ئېيتىسىلەر)، ئۇلار سىلەرنىڭ كىتابىڭلارغا ئىمان ئېيتمايدۇ. (ئەسلىدە) سىلەرنىڭ ئۇلارنى يامان كۆرۈشۈڭلار ھەقلىقتۇر.

﴿**ئۇلار سىلەر بىلەن ئۇچراشقاندا، ئىمان ئېيتتۇق، دەيدۇ. ئۆزلىرى يالغۇز قالغاندا سىلەرگە بولغان ئاچچىقىدىن بارماقلىرىنى چىشلەيدۇ**﴾ بۇ مۇناپىقلارنىڭ ھالىدۇر. ئۇلار، الله تائالا ﴿**ئۆزلىرى يالغۇز قالغاندا سىلەرگە بولغان ئاچچىقىدىن بارماقلىرىنى چىشلەيدۇ**﴾ دېگەن ئايىتىدە بايان قىلغاندەك سىرتقى كۆرۈنۈشتە مۆمىنلەرگە ئىمان ئېيتقان كىشىلەردەك كۆرۈنۈشكە تىرىشىدۇ. لېكىن، ئەمەلىيەتتە بولسا ئۇلار مۆمىنلەرنىڭ دۈشمىنىدۇر.

﴿**(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، ‹‹ ئاچچىقىڭلار بىلەن ئۆلۈڭلار! (يەنى الله ئۆلگىنىڭلارغا قەدەر ئاچچىقىڭلارنى داۋاملاشتۇرسۇن!) ›› الله ھەقىقەتەن دىللاردىكىنى بىلگۈچىدۇر**﴾ يەنى سىلەر مۆمىنلەرگە قانچىلىك ھەسەت قىلىپ ئاچچىقلانساڭلار، ئاچچىقلىنىشىڭلار بىلەن (سىلەر) الله تائالا ئۆزىنىڭ نېمىتىنى

مۆمىن بەندىلىرىگە تولۇق بېرىدىغانلىقىنى ۋە دىنىنى مۇكەممەل قىلىپ بېرىدىغانلىقىنى، ئۆزىنىڭ سۆزى بولغان قۇرئاننى ۋە دىنىنى ئۈستۈن قىلىدىغانلىقىنى چوقۇم بىلىپ قويۇڭلار ۋە ئاچچىقتا بوغۇلۇپ ئۆلۈڭلار.

﴿**الله ھەقىقەتەن دىللاردىكىنى بىلگۈچىدۇر**﴾ يەنى سىلەر مۆمىنلەرگە قارىتا دىللىرىڭلاردا ساقلىغان ئۆچمەنلىك، ھەسەت ۋە ئادەۋەتنى الله تائالا بىلگۈچىدۇر. ئۇ سىلەرنى دۇنيادا سىلەر ئارزۇ قىلغان نەرسىدىن باشقىسىنى بېرىش بىلەن ۋە ئاخىرەتتە دوزاختىكى مەڭگۈلۈك قاتتىق ئازاب بىلەن جازالىغۇچىدۇر.

﴿**ئەگەر سىلەرگە (كەڭچىلىك، مولچىلىق، نۇسرەت، غەنىمەت قاتارلىق) بىرەر ياخشىلىق يەتسە، ئۇلار بۇنىڭدىن قايغۇرىدۇ؛ ئەگەر سىلەرگە (ئېغىرچىلىق، قەھەتچىلىك ۋە مەغلۇبىيەت قاتارلىق) بىرەر يامانلىق يەتسە، ئۇلار بۇنىڭدىن خۇشال بولىدۇ**﴾ بۇ ھالەت يەنى مۆمىنلەرگە مولچىلىق ۋە ياردەم يەتسە، ئۇلارنىڭ سانى كۆپىيىپ ۋە ياردەمچىلىرى كۆچەيسە، مۇناپىقلار ئۇسال بىر ھالەتكە چۈشۈپ قالىدۇ. ئەگەر مۇسۇلمانلارغا بىرەر خەتەر يەتسە ياكى الله تائالانىڭ بىر ھېكمىتى ئۈچۈن ئۇھۇد ئۇرۇشىدا بولغاندەك، دۈشمەنلەر مۇسۇلمانلارنىڭ ئۈستىدىن غەلىبە قىلسا، مۇناپىقلار خۇشاللىنىپ كېتىدۇ. بۇ ئۇلارنىڭ مۆمىنلەرگە بولغان ئۆچمەنلىكىنىڭ ناھايىتى كۈچلۈك ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىدۇ.

الله تائالا مۆمىن بەندىلىرىگە مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئەگەر سىلەر( ئۇلارنىڭ ئەزىيىتىگە) سەۋر قىلساڭلار ۋە(سۆزۈڭلاردا، ھەرىكىتىڭلاردا الله دىن) قورقساڭلار، ئۇلارنىڭ ھىيلىسى سىلەرگە قىلچە زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ**﴾ يەنى بۇ، الله تائالا ئۇلارنى سەۋر قىلىش، تەقۋادارلىق قىلىش ۋە ئۇلارنىڭ دۈشمەنلىرىنى ھەممە تەرەپتىن قورشاپ تۇرىدىغان رەببىگە تەۋەككۈل قىلىش بىلەن يامان كىشىلەرنىڭ زىيانكەشلىكىدىن ۋە بۇزۇقلارنىڭ ھىيلىسىدىن ساقلىنىشقا قىلىنغان تەۋسىيەدۇر. الله تائالا ھەممىگە قادىردۇر. ئۇ خالىغان نەرسە بولىدۇ، خالىمىغان نەرسە بولمايدۇ، ھەممە نەرسە ئۇنىڭ تەقدىر قىلىشى ۋە ئۇنىڭ خالىشى بويىچە بولىدۇ. الله تائالاغا تەۋەككۈل قىلغان كىشىگە الله تائالا يېتەرلىكتۇر.

* * * * * * *

وَإِذۡ غَدَوۡتَ مِنۡ أَهۡلِكَ تُبَوِّئُ ٱلۡمُؤۡمِنِينَ مَقَٰعِدَ لِلۡقِتَالِۗ وَٱللَّهُ سَمِيعٌ عَلِيمٌ ﴿١٢١﴾ إِذۡ هَمَّت
طَّآئِفَتَانِ مِنكُمۡ أَن تَفۡشَلَا وَٱللَّهُ وَلِيُّهُمَاۗ وَعَلَى ٱللَّهِ فَلۡيَتَوَكَّلِ ٱلۡمُؤۡمِنُونَ ﴿١٢٢﴾ وَلَقَدۡ نَصَرَكُمُ ٱللَّهُ
بِبَدۡرٍ وَأَنتُمۡ أَذِلَّةٞۖ فَٱتَّقُواْ ٱللَّهَ لَعَلَّكُمۡ تَشۡكُرُونَ ﴿١٢٣﴾

*(ئى مۇھەممەد!) ئۆز ۋاقتىدا سەن ئەتىگەندە ئۆيۈڭدىن (ئۇھۇدقا) چىقىپ مۆمىنلەرنى ئۇرۇش سەپلىرىگە ئورۇنلاشتۇردۇڭ، الله (سۆزۈڭلارنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (ئەھۋالىڭلارنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر*﴿121﴾*. ئۆز ۋاقتىدا سىلەردىن ئىككى گۇرۇھ (يەنى سەلەمە ئايىمىقى بىلەن بەنى ھارىسە ئايىمىقى) ئاجىزلىق كۆرسەتمەكچى (يەنى قورقۇپ ئۇرۇش مەيدانىدىن قايتماقچى) بولدى؛ الله ئۇلارنىڭ مەدەتكارى ئىدى. (مۆمىنلەر جىمى ئەھۋالى ۋە جىمى ئىشلىرىدا) الله غىلا تەۋەككۈل قىلسۇن!*﴿122﴾*. الله سىلەرگە بەدرىدە نۇسرەت ئاتا قىلدى، ھالبۇكى، سىلەر كۈچسىز ئىدىڭلار (سانىڭلار ۋە قوراللىڭلار ئاز ئىدى). الله نىڭ سىلەرگە بەرگەن نۇسرىتىگە شۈكۈر قىلىش يۈزىسىدىن الله دىن قورقۇڭلار*﴿123﴾.

ئۇھۇد ئۇرۇشىنىڭ بايانى توغرىسىدا

الله تائالا بۇ ئايەتلەردە ئۇھۇد ئۇرۇشىنى ۋە ئۇنىڭغا قاتناشقان مۆمىنلەرنى سىنىغانلىقىنى، مۆمىنلەر بىلەن مۇناپىقلارنىڭ ئارىلىقىنى ئايرىش ئۈچۈن ۋە سەۋرى قىلغۇچىلارنىڭ سەۋرىسىنى بايان قىلىپ كەلدى. ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما، ھەسەن، قەتادە، سۇددى ۋە باشقىلار: بۇ ئايەتتە سۆزلەنگەن ۋەقەلىكتىن كۆپ ساندىكى ئۆلىمالارنىڭ كۆز قارىشىغا ئاساسلانغاندا ئۇھۇد ئۇرۇشى مەقسەت قىلىنغان، دېدى. ئۇھۇد ئۇرۇشى ھىجرىيەنىڭ ئۈچىنچى يىلى شاۋۋال ئېيىنىڭ مەلۇم بىر شەنبە كۈنى بولغان. ئىكرىمە: شاۋۋال ئېيىنىڭ ئوتتۇرىدىكى شەنبە كۈنىدە بولغان، دېدى. بۇ ئۇرۇشنىڭ سەۋەبى: «بىر يىل ئىلگىرى بەدرى ئۇرۇشىدا مۇشرىكلارنىڭ كاتتىباشلىرى ئۆلتۈرۈلدى. ئەبۇسۇفيانىنىڭ يېتەكچىلىكىدىكى سودا كارۋىنى سالامەت قالدى. ئۇلارنىڭ كارۋانلىرى مەككىگە قايتقاندا (بەدرى ئۇرۇشىدا) ئۆلتۈرۈلگەن كىشىلەرنىڭ بالىلىرى ۋە ئۆلتۈرۈلمەي ساق قالغان باشقىلار ئەبۇسۇفيانغا: سەن بۇ ماللارنى موھەممەد بىلەن ئۇرۇشۇش ئۈچۈن ئىشلەتكىن، دېدى. ئەبۇسۇفيان بۇنىڭغا قوشۇلدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار ھەبەش ۋە باشقىلاردىن بولۇپ ئۈچ مىڭغا يېقىن ئادەم توپلاپ ئۇرۇشۇش ئۈچۈن مەدىنە تەرەپكە قاراپ يولغا چىقتى. ئۇلار مەدىنىنىڭ ئۇدۇلىدىكى ئۇھۇد تېغىغا يېقىن بىر يەرگە كېلىپ چۈشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جۈمە نامىزىنى ئوقۇپ بولۇپ، مالىك ئىبنى ئەمرى دەپ ئاتىلىدىغان بەنۇنەججارلىق بىر كىشىنىڭ نامىزىنى چۈشۈردى ۋە كىشىلەرگە ئۇرۇشۇش ئۈچۈن دۈشمەنلەرنىڭ ئالدىغا چىقىش ياكى چىقماي مەدىنىدە تۇرۇۋېرىش توغرۇلۇق مەسلىھەت سالدى، ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەي دېگەن مۇناپىق مەدىنىدە تۇرۇشقا مەسلىھەت كۆرسىتىپ، ئەگەر كاپىرلار ئۇھۇدنىڭ قېشىدىكى چۈشكەن ئورنىدا تۇرسا ئۆزلىرى ئۈچۈن پايدىسىز ئورۇندا تۇرغان بولىدۇ، ئەگەر ئۇلار مەدىنىگە ئۇرۇش قىلىپ كىرسە ئەرلەر ئۇلارغا قارشى ئۇرۇش قىلىدۇ. ئاياللار ۋە كىچىك بالىلار (ئۆگزىلەرگە چىقىۋېلىپ) ئۇلارغا تاشلارنى ئاتىدۇ. ئەگەر ئۇلار مەدىنىگە كىرمەي قايتىپ كەتسە زىيان تارتقان ھالەتتە قايتىپ كېتىدۇ، دېدى[1].

ساھابىلەرنىڭ ئىچىدىن بەدرى ئۇرۇشىغا قاتنىشالمىغان بىر تۈكۈم كىشىلەر ئۇلارنىڭ ئالدىغا چىقىشقا مەسلىھەت بەردى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۆيگە) كىرىپ ئۇرۇش كىيىملىرىنى كىيىپ چىقتى. ئۇلارنىڭ بەزىسى: بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى مەجبۇرلاپ قويدۇقمۇ قانداق، دەپ پۇشايمان قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئەگەر خالىساڭ ئۇلارنىڭ ئالدىغا چىقماي مەدىنىدە تۇرساق، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بىر پەيغەمبەر جەڭ كىيىملىرىنى كىيىپ بولغاندا الله ئۇنىڭغا ھۆكۈم قىلغۇچىلىك (يەنى ئۇرۇشۇپ بىر تەرەپ بولمىغۇچىلىك) ئۇنىڭ ئارقىغا قايتىشى دۇرۇس ئەمەس» دېدى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مىڭغا يېقىن ساھابىسى بىلەن ئۇرۇشقا ئاتلاندى. يولنىڭ يېرىمىغا كەلگەندە ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەي دېگەن (مۇناپىق) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزىگە قۇشۇلمىغانلىقىغا ئاچچىقلىنىپ ئەسكەرلەرنىڭ ئۈچتىن بىرىنى ئېلىپ قايتىپ كەتتى، ئۇ ۋە ئۇنىڭ ئادەملىرى (مۇسۇلمانلارغا) بۈگۈن بىز سىلەرنىڭ ئۇرۇشىدىغانلىقىڭلارنى بىلىدىغان بولساق ئەلۋەتتە بىز سىلەرگە ئەگىشەتتۇق ۋە لېكىن بىز بۈگۈن سىلەرنى ئۇرۇشمايدۇ، دەپ قارايمىز، دېدى. (قالغان ئەسكەرلەر بىلەن) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يولنى داۋاملاشتۇرۇپ ئۇھۇد تېغىنىڭ (مەدىنىگە) يېقىن بىر جىلغىدىكى تۈزلەڭلىككە كېلىپ چۈشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەسكەرلەرنى ئۇھۇد تېغى تەرىپىگە ئارقىسىنى قىلىپ تۇرغۇزۇپ: «بىز ئۇرۇشقا بۇيرۇق بەرمىگۈچىلىك ھېچ كىم

[1] باشقا تارىخ كىتابلىرىدا بۇ سۆزنى ئەسلى دېگەن كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدۇر. مۇناپىقلارنىڭ باشلىقى ئابدۇللا ئىبنى ئۇبەي ئۇرۇشۇشتىن قېچىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شۇ پىكرىگە قوشۇلغان دەپ بايان قىلىنىدۇ. بۇ قىسسىنىڭ باش ـ ئايىغىدىكى مەزمۇنلارمۇ شۇنى ئىسپاتلايدۇ.

ئۇرۇشمىسۇن» دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام 700 گە يېقىن ساھابىلىرى بىلەن ئۇرۇشقا تەييارلاندى. ئوقيا قوشۇنىغا بەنى ئەمرى ئىبنى ئەۋفنىڭ قېرىندىشى ئابدۇللاھ ئىبنى جۇبەيرىنى باشلىق قىلدى. شۇ كۈنى ئوقياچىلارنىڭ سانى ئەللىك ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا «سىلەر بىزنى (كاپىرلارنىڭ) ئاتلىق قوشۇنىدىن مۇداپىئە قىلىڭلار، بىز سىلەرنىڭ تەرىپىڭلاردىن ھۇجۇمغا ئۇچراپ قالمايلى ئەگەر بىز غەلىبە قىلساقمۇ ياكى ئۇلار (غەلىبە) قىلسىمۇ سىلەر ئورنىڭلاردا چىڭ تۇرۇڭلار. ئەگەر قۇشلارنىڭ جەسەتىمىزنى ئېلىپ قاچقانلىقىنى كۆرسەڭلەرمۇ، سىلەر ئورنۇڭلاردىن ھەرگىز مىدىرلىماڭلار» دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىككى ئۇرۇش كىيىمى كىيگەن ئىدى. بايراقنى بەنى ئابدۇددارنىڭ قېرىندىشى مۇسئەب ئىبنى ئۇمەيرگە بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ كۈنى بەزى كىچىك باللارغىمۇ (جەڭگە چىقىشقا) رۇخسەت قىلدى ۋە بەزىلىرىگە ئۇھۇد ئۇرۇشىدىن ئىككى يىلغا يېقىن ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىن خەندەك ئۇرۇشىدا (ئۇرۇشقا چىقىشقا) رۇخسەت قىلدى. قۇرەيش كاپىرلىرى ئۈچ مىڭ كىشى بىلەن (ئۇرۇشقا) تەييارلاندى. ئۇلار بىلەن بىرگە بىر تەرەپتە ئۇرۇنلاشتۇرۇلغان ئىككى يۈز ئاتلىق قوشۇن بار بولۇپ، ئاتلىق قوشۇننىڭ ئوڭ قىسمىغا خالىد ئىبنى ۋەلىد ۋە سول قىسمىغا ئىكرەمە ئىبنى ئەبۇجەھىل قوماندان ئىدى. بايراقنى بەنى ئابدۇددارغا بەردى. ئىككى تەرەپنىڭ ئارىلىقىدا بولغان ئۇرۇشنى (الله تائالا خالىسا) ئۆز ئورنىدا بايان قىلىمىز.

﴿ئى مۇھەممەد!) ئۆز ۋاقتىدا سەن ئەتىگەندە ئۆيۈڭدىن (ئۇھۇدقا) چىقىپ مۆمىنلەرنى ئۇرۇش سەپلىرىگە ئورۇنلاشتۇردۇڭ﴾ يەنى سەن ساھابىلارنى ئورۇنلىرىدا تۇرغۇزۇپ ئۇرۇشقا بۇيرۇغاندا ئۇلارنى ئوڭغا ۋە سولغا ئايرىيسەن ﴿الله (سۆزۈڭلارنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (ئەھۋالىڭلارنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر﴾ يەنى الله سىلەرنىڭ سۆزۈڭلارنى ئاڭلىغۇچىدۇر ۋە دىلىڭلاردىكىنى بىلگۈچىدۇر.

﴿ئۆز ۋاقتىدا سىلەردىن ئىككى گۇرۇھ (بەنى سەلەمە ئايمىقى بىلەن بەنى ھارىسە ئايمىقى) ئاجىزلىق كۆرسەتمەكچى (يەنى قورقۇپ ئۇرۇش مەيدانىدىن قايتماقچى) بولدى؛ الله ئۇلارنىڭ مەدەتكارى ئىدى. (مۆمىنلەر جىمى ئەھۋالى ۋە جىمى ئىشلىرىدا) الله غىلا تەۋەككۇل قىلسۇن!﴾. ئىمام بۇخارى، جابىر ئىبنى ئابدۇللاھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بۇ ئايەت بىزنىڭ ھەققىمىزدە چۈشكەن، بىز بەنۇھارىسە ۋە بەنۇسەلەمە دەپ ئىككى گۇرۇھ ئىدۇق. بۇ ئايەتتە الله تائالانىڭ ﴿الله ئۇلارنىڭ مەدەتكارى ئىدى﴾ دېگەن سۆزىنىڭ بولغانلىقى ئۈچۈن، بۇ ئايەتنىڭ بىزنىڭ ھەققىمىزدە چۈشكەنلىكى مېنى خۇرسەن قىلىدۇ».

## بەدرى ئۇرۇشىدا مۇسۇلمانلارنىڭ سانى ئاز، تەييارلىقى ئاددى تۇرۇقلۇق (الله تائالانىڭ ياردىمى بىلەن) غەلىبە قىلغانلىقىنى ئەسلىتىش توغرىسىدا

﴿الله سىلەرگە بەدرىدە نۇسرەت ئاتا قىلدى﴾ يەنى بەدرى ئۇرۇشى ھىجرىيەنىڭ ئىككىنچى يىلى رامىزان ئېيىنىڭ ئون يەتتىنچى كۈنى يەنى جۈمە كۈنىدە يۈز بەرگەن ئىدى. ئۇ كۈن مۇسۇلمانلارنىڭ سانى ئاز بولسىمۇ الله تائالا ئىسلامنى ۋە مۇسۇلمانلارنى ئېزىز قىلغان، شېرىك كەلتۈرۈشتەك ئازغۇنلۇق يولىنى يوق قىلىپ، ھەق بىلەن ناھەقنىڭ ئارىلىقىنى ئايرىغان كۈندۇر. بۇ كۈنى مۇسۇلمانلارنىڭ سانى ئۈچيۈز ئون ئىدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدە ئىككى ئاتلىق، يەتمىش تۆگىلىك، قالغانلىرى پىيادە ئىدى. ئۇلاردا زۆرۈر بولغان تەييارلىقلار تولۇق ئەمەس ئىدى. ئۇ كۈنى كاپىرلارنىڭ سانى تۇققۇز يۈزدىن مىڭغىچە ئىدى. ئۇلار تۆمۈر كىيىم ۋە قالپاق كىيگەن، تولۇق تەييارلانغان بولۇپ جەڭ ئاتلىرىنىڭ ئۈستىدە ئىدى. شۇنداق بولسىمۇ

الله تائالا پەيغەمبىرىنى ئىززىز قىلدى، ۋەھىيسىنى ئاشكارا قىلدى (يەنى دىنىنى ئۈستۈن قىلدى). پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭغا ئەگەشكەن مۆمىنلەرنىڭ يۈزلىرىنى يورۇق قىلدى. شەيتان ۋە ئۇنىڭ ئەگەشكۈچىلىرىنى بەربات قىلدى. شۇنىڭ ئۈچۈن الله تائالا ئۆزىنىڭ مۆمىن تەقۋادار بەندىلىرىگە بەرگەن نېمەتلىرىنى ئەسلىتىپ مۇنداق دېدى: ﴿**الله سىلەرگە بەدرىدە نۇسرەت ئاتا قىلدى، ھالبۇكى، سىلەر كۈچسىز ئىدىڭلار (سانىڭلار ۋە قوراللىڭلار ئاز ئىدى)، الله نىڭ سىلەرگە بەرگەن نۇسرىتىگە شۈكۈر قىلىش يۈزىسىدىن الله دىن قورقۇڭلار**﴾ يەنى سىلەرنىڭ سانىڭلار ئاز ئىدى، ئۇلار بىلىپ قويسۇنكى، ياردەم ھەقىقەتەن الله تەرىپىدىنلا كېلىدۇ. ھەرگىز ساننىڭ كۆپلۈكى ۋە تەييارلىقنىڭ تولۇقلىقى بىلەن بولمايدۇ. شۇڭا الله تائالا يەنە بىر ئايەتتە مۇنداق دېدى: ﴿الله سىلەرگە نۇرغۇن جەڭ مەيدانلىرىدا ۋە ھۇنەين كۈنىدە (يەنى جېڭىدە) ھەقىقەتەن ياردەم بەردى. ئەينى ۋاقىتتا سانىڭلارنىڭ كۆپلىكىدىن خۇشاللىنىپ كەتتىڭلار (يەنى بۈگۈن بىزنىڭ سانىمىز كۆپ، مەغلۇپ بولمايمىز دېدىڭلار، بۇ چاغدا سىلەرنىڭ سانىڭلار 12 مىڭ، دۈشمىنىڭلارنىڭ سانى 4000 ئىدى)، سانىڭلارنىڭ كۆپلۈكى سىلەرگە قىلچە ئەسقاتمىدى. (قاتتىق قورققىنىڭلاردىن) كەڭ زېمىن سىلەرگە تار تۇيۇلدى. ئاندىن (مەغلۇپ بولۇپ، رەسۇلۇللانى ئازغىنا مۆمىنلەر بىلەن تاشلاپ) ئارقاڭلارغا قاراپ قاچتىڭلار. ئاندىن الله پەيغەمبىرىگە ۋە مۆمىنلەرگە (مەرھەمەت قىلىپ) خاتىرجەملىك بېغىشلىدى، سىلەرگە قوشۇنلارنى (يەنى سىلەرگە ياردەمگە پەرىشتىلەرنى) چۈشۈردى، ئۇلارنى سىلەر كۆرمىدىڭلار (شۇنىڭ بىلەن سىلەر غەلىبە قىلدىڭلار)، الله كاپىرلارنى (ئۆلتۈرۈلۈش ۋە ئەسىر ئېلىنىش بىلەن) ئازابلىدى، كاپىرلارنىڭ جازاسى ئەنە شۇ. شۇنىڭدىن كېيىن، الله خالىغان ئادەمگە تەۋبىنى نېسىپ قىلىدۇ (يەنى ئىسلام دىنىغا كىرىشكە مۇۋەپپەق قىلىدۇ). الله ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر﴾[1]

"بەدرى" دېگەن ئاتالغۇ مەككە بىلەن مەدىنىنىڭ ئارىلىقىدىكى بىر قۇدۇق بىلەن ئاتالغان مەھەللە بولۇپ، ئۇ قۇدۇقنى قازغان بەدرى ئىبنى نارىن دېگەن كىشىنىڭ نامى بىلەن ئاتالغان.

* * * * * * *

إِذۡ تَقُولُ لِلۡمُؤۡمِنِينَ أَلَن يَكۡفِيَكُمۡ أَن يُمِدَّكُمۡ رَبُّكُم بِثَلَٰثَةِ ءَالَٰفٖ مِّنَ ٱلۡمَلَٰٓئِكَةِ مُنزَلِينَ ﴿١٢٤﴾
بَلَىٰٓۚ إِن تَصۡبِرُواْ وَتَتَّقُواْ وَيَأۡتُوكُم مِّن فَوۡرِهِمۡ هَٰذَا يُمۡدِدۡكُمۡ رَبُّكُم بِخَمۡسَةِ ءَالَٰفٖ مِّنَ ٱلۡمَلَٰٓئِكَةِ
مُسَوِّمِينَ ﴿١٢٥﴾ وَمَا جَعَلَهُ ٱللَّهُ إِلَّا بُشۡرَىٰ لَكُمۡ وَلِتَطۡمَئِنَّ قُلُوبُكُم بِهِۦۗ وَمَا ٱلنَّصۡرُ إِلَّا مِنۡ عِندِ ٱللَّهِ
ٱلۡعَزِيزِ ٱلۡحَكِيمِ ﴿١٢٦﴾ لِيَقۡطَعَ طَرَفٗا مِّنَ ٱلَّذِينَ كَفَرُوٓاْ أَوۡ يَكۡبِتَهُمۡ فَيَنقَلِبُواْ خَآئِبِينَ ﴿١٢٧﴾ لَيۡسَ لَكَ مِنَ
ٱلۡأَمۡرِ شَيۡءٌ أَوۡ يَتُوبَ عَلَيۡهِمۡ أَوۡ يُعَذِّبَهُمۡ فَإِنَّهُمۡ ظَٰلِمُونَ ﴿١٢٨﴾ وَلِلَّهِ مَا فِي ٱلسَّمَٰوَٰتِ وَمَا فِي ٱلۡأَرۡضِۚ
يَغۡفِرُ لِمَن يَشَآءُ وَيُعَذِّبُ مَن يَشَآءُۚ وَٱللَّهُ غَفُورٞ رَّحِيمٞ ﴿١٢٩﴾

***(ئى مۇھەممەد!) ئۆز ۋاقتىدا سەن مۆمىنلەرگە: «پەرۋەردىگارىڭلار سىلەرگە ئۈچ مىڭ پەرىشتە چۈشۈرۈپ ياردەم بەرسە يەنە يەتمەمدۇ؟» دەيتتىڭ﴿124﴾. شۇنداق، ئۇ يېتىدۇ. ئەگەر (جەڭدە) سەۋر***

[1] سۈرە تەۋبە 25 — 27 - ئايەتكىچە.

*قىلساڭلار، (اللّٰه دىن) قورقۇپ (ئۇنىڭ ئەمرىگە ئىتائەت قىلساڭلار)، دۈشمەن دەرھال ھۇجۇم قىلىپ كەلگەندە پەرۋەردىگارىڭلار سىلەرگە بەش مىڭ نىشانلىق پەرىشتە بىلەن ياردەم بېرىدۇ﴿125﴾. اللّٰه ئۇنى (يەنى پەرىشتىلەر ئارقىلىق ياردەم بېرىشنى) پەقەت سىلەرگە خۇش خەۋەر بولسۇن ۋە دىلىڭلار شۇنىڭ بىلەن خاتىرجەم بولسۇن (شۇنىڭ بىلەن دۈشمەنىنىڭ سانىنىڭ كۆپلۈكىدىن قورقمىسۇن) دەپ قىلدى. ياردەم پەقەت غالىب، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچى اللّٰه تەرىپىدىندۇر﴿126﴾. (اللّٰه نىڭ ياردىمى) كاپىرلارنىڭ بىر تۈركۈمىنى ھالاك قىلىش ئۈچۈن ياكى ئۇلارنى رەسۋا قىلىپ، ئۇلارنىڭ ئۈمىدسىز ھالدا مەغلۇپ بولۇشلىرى ئۈچۈندۇر﴿127﴾. (ئى مۇھەممەد!) ھېچ ئىش (يەنى بەندىلەرنىڭ ئىشلىرىنىڭ تەدبىرى) سېنىڭ ئىختىيارىڭدا ئەمەس، اللّٰه يا ئۇلارنىڭ (مۇسۇلمان بولسا) تەۋبىسىنى قوبۇل قىلىدۇ، يا ئۇلار زالىم بولغانلىقى ئۈچۈن (كۇفرىدا چىڭ تۇرسا) ئۇلارنى ئازابقا دۇچار قىلىدۇ﴿128﴾. ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى اللّٰه نىڭ مۈلكىدۇر. اللّٰه خالىغان كىشىگە مەغپىرەت قىلىدۇ، خالىغان كىشىگە ئازاب قىلىدۇ. اللّٰه مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر﴿129﴾.*

## پەرىشتىلەر بىلەن ياردەم بېرىش توغرىسىدا

تەپسىرشۇناس ئالىملار بۇ ۋەدىنىڭ (يەنى پەرىشتىلەر بىلەن ياردەم بېرىشكە قىلغان ۋەدىنىڭ) بەدرى ئۇرۇشىدا بولغانمۇ ياكى ئۇھۇد ئۇرۇشىدا بولغانمۇ؟ دېگەن مەسىلە ھەققىدە مۇنداق ئىككى خىل كۆز ـ قاراشقا كەلدى. (ئۇنىڭ بىرى) اللە تائالانىڭ: ﴿(ئى مۇھەممەد!) ئۆز ۋاقتىدا سەن مۆمىنلەرگە: «پەرۋەردىگارىڭلار سىلەرگە ئۈچ مىڭ پەرىشتە چۈشۈرۈپ ياردەم بەرسە يەنە يەتمەمدۇ؟» دەيتتىڭ﴾ دېگەن ئايىتى بىلەن ﴿اللە سىلەرگە بەدرىدە نۇسرەت ئاتا قىلدى﴾ دېگەن ئايىتى گىراماتىكا جەھەتتە باغلىنىشلىقتۇر. بۇ كۆز ـ قاراش ھەسەنبەسرى، ئامىر شەئبى، رەبىيئ ئىبنى ئەنەس ۋە باشقىلاردىن رىۋايەت قىلىنىدى. ئىبنى جەرىرمۇ بۇ كۆز ـ قاراشنى توغرا دەپ قارىدى. ئۇبباد ئىبنى مەنسۇر، ھەسەننىڭ اللە تائالانىڭ: ﴿(ئى مۇھەممەد!) ئۆز ۋاقتىدا سەن مۆمىنلەرگە: «پەرۋەردىگارىڭلار سىلەرگە ئۈچ مىڭ پەرىشتە چۈشۈرۈپ ياردەم بەرسە يەنە يەتمەمدۇ؟» دەيتتىڭ﴾ دېگەن ئايىتىدە: بۇ بەدرى كۈنىدۇر دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلدى.

ئامىر، شەئبىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: بەدرى كۈنى كۇرز ئىبنى جابىر دېگەن كىشىنىڭ مۇشرىكلارغا ياردەم بەرگەنلىكى ھەققىدىكى خەۋەر مۇسۇلمانلارغا يېتىپ باردى. بۇ ئىش مۇسۇلمانلارغا ئېغىر كەلدى. شۇنىڭ بىلەن اللە تائالا: ﴿ئۆز ۋاقتىدا سەن مۆمىنلەرگە: «پەرۋەردىگارىڭلار سىلەرگە ئۈچ مىڭ پەرىشتە چۈشۈرۈپ ياردەم بەرسە يەنە يەتمەمدۇ؟»﴾ دېگەن ئايىتىنى چۈشۈردى. كۇرز دېگەن كىشىگە (كاپىرلارنىڭ) يېڭىلگەنلىكى توغرۇلۇق خەۋەر يېتىپ بېرىۋىدى، ئۇ مۇشرىكلارغا ياردەم بەرمەس بولدى. اللە تائالا مۇسۇلمانلارغىمۇ بەش مىڭ پەرىشتە بىلەن ياردەم بەرمىدى.

رەبىيئ ئىبنى ئەنەس: اللە تائالا مۇسۇلمانلارغا مىڭ پەرىشتە بىلەن ياردەم بەردى، ئۇلار ئۈچ مىڭ بولدى. ئاندىن 5 مىڭ بولدى، دېدى. ئەگەر بۇ ئايەتلەر بىلەن (يەنى پەرىشتىلەر دەسلەپتە ئۈچ مىڭ ئاندىن بەش مىڭ بولۇپ چۈشكەنلىكىنى بايان قىلىپ كەلگەن ئايەتلەر بىلەن) اللە تائالانىڭ بەدرى ئۇرۇشى توغرۇلۇق بايان قىلىپ كەلگەن: ﴿ئۆز ۋاقتىدا (دۇئا قىلىپ) پەرۋەردىگارىڭلاردىن ياردەم تىلىدىڭلار، اللە: «سىلەرگە ئارقىمۇ ئارقا (چۈشىدىغان) مىڭ پەرىشتە بىلەن ياردەم بېرىمەن» دەپ دۇئايىڭلارنى ئىجابەت قىلدى. اللە سىلەرگە پەقەت (غەلىبە قىلىدىغانلىقىڭلارغا ) بېشارەت بېرىش ۋە كۆڭلۈڭلارنى ئارام تاپقۇزۇش ئۈچۈنلا ياردەم بەردى. ياردەم پەقەت اللە تەرىپىدىنلا كېلىدۇ. اللە ھەقىقەتەن غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر﴾[1] (يەنى ئارقىمۇ ئارقا (چۈشۈدىغان) مىڭ پەرىشتە بىلەن ياردەم بېرىمەن) دېگەن ئايەتنىڭ ئارىلىقىنىڭ قانداق بىرلەشتۈرۈلىدىغانلىقى توغرىسىدا سوئال قويۇلسا بۇنىڭغا بېرىلىدىغان جاۋاب مۇنداق:

اللە تائالانىڭ: ﴿ئارقىمۇ ئارقا (چۈشىدىغان) مىڭ پەرىشتە بىلەن ياردەم بېرىمەن»﴾ دېگەن ئايىتى يەنى 1000، مىڭدىن ئارقىمۇ ئارقا چۈشۈپ يۇقىرىدىكى سان تولۇقلىنىدۇ، دەپ كەلگەنلىكتىن بۇ ئايەتلەرنىڭ ئارىلىقىدا ھېچقانداق قارمۇ قارشىلىق يوق. بۇنىڭدىن بۇ ۋەدىنىڭ بەدرى كۈنىگە تەۋە ئىكەنلىكى چىقىپ تۇرىدۇ، شۇنداقلا پەرىشتىلەرنىڭ ئۇرۇشقانلىقىمۇ بەدرى كۈنى بولغان. ﴿شۇنداق، ئۇ يېتىدۇ. ئەگەر (جەڭدە) سەۋر قىلساڭلار، (اللە دىن) قورقۇپ (ئۇنىڭ ئەمرىگە ئىتائەت قىلساڭلار) دۈشمەن

[1] سۈرە ئەنفال 9 ــ 10 ـ ئايەتلەر.

**دەرھال ھۇجۇم قىلىپ كەلگەندە پەرۋەردىگارىڭلار سىلەرگە بەش مىڭ نىشانلىق پەرىشتە بىلەن ياردەم بېرىدۇ﴾**.

( ئىككى خىل قاراشنىڭ يەنە بىرى) بۇ ۋەدە الله تائالانىڭ : ﴿**(ئى مۇھەممەد!) ئۆز ۋاقتىدا سەن ئەتىگەندە ئۆيۈڭدىن (ئۇھۇدقا) چىقىپ مۆمىنلەرنى ئۇرۇش سەپلىرىگە ئورۇنلاشتۇردۇڭ**﴾ دېگەن سۆزى بىلەن باغلىنىشلىقتۇر، (ئۇنداق بولغاندا پەرىشتىلەر بىلەن ياردەم بېرىش) ئۇھۇد كۈنىدە ئىكەنلىكى چىقىدۇ ۋە لېكىن ئۇ كۈندە پەرىشتىلەر بىلەن ياردەم بېرىلمىگەنلىكى، الله تائالانىڭ ﴿**ئەگەر (جەڭدە) سەۋر قىلساڭلار، (الله دىن) قورقۇپ (ئۇنىڭ ئەمرىگە ئىتائەت قىلساڭلار)**﴾ دېگەن ئايىتىدىن چىقىپ تۇرىدۇ، يەنى ئۇلار سەۋر قىلمىدى. بەلكى قاچتى، ئاندىن بىرمۇ پەرىشتە بىلەن ياردەم بېرىلمىدى.

﴿**دۈشمەن دەرھال ھۇجۇم قىلىپ كەلگەندە پەرۋەردىگارىڭلار سىلەرگە بەش مىڭ نىشانلىق پەرىشتە بىلەن ياردەم بېرىدۇ**﴾ ئەبۇئىسھاق سەبىئى، ھارىسە ئىبنى مۇزرىبتىن ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بەدرى كۈنى پەرىشتىلەرنىڭ نىشانى ئاق يۇڭ ئىدى. ئۇلارنىڭ نىشانى ئاتلىرىنىڭ چېكىلىرىدە بار ئىدى. مەكھۇل: ئۇلار سەللىلەر بىلەن نىشانلانغان ئىدى، دەيدۇ. يەنى پەرىشتىلەرنىڭ نىشانى بەدرى كۈنى قارا سەللە، ھۇنەين كۈنى قىزىل سەللە ئىدى.

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەرىشتىلەر بەدرى كۈنىدىن باشقا كۈندە ئۇرۇشمىغان.

ئىبنى ئەبۇھاتەم، يەھيا ئىبنى ئۇببادنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: زۇبەير رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بەدرى كۈنى سېرىق سەللە بىلەن (يۈزىنى) يۆگىگەن ھالەتتە ئىدى. پەرىشتىلەرمۇ سېرىق سەللە بىلەن چۈشتى.

﴿**الله ئۇنى (يەنى پەرىشتىلەر ئارقىلىق ياردەم بېرىشىنى) پەقەت سىلەرگە خۇش خەۋەر بولسۇن ۋە دىلىڭلار شۇنىڭ بىلەن خاتىرجەم بولسۇن (شۇنىڭ بىلەن دۈشمەننىڭ سانىنىڭ كۆپلۈكىدىن قورقمىسۇن) دەپ قىلدى**﴾ يەنى الله تائالانىڭ پەرىشتىلەرنى چۈشۈرۈشى ۋە سىلەرگە ئۇلارنى چۈشۈرگەنلىكىنى بىلدۈرۈشى پەقەت سىلەرگە خۇش بىشارەت بېرىش ۋە كۆڭلىڭلارنى خاتىرجەم قىلىش ئۈچۈندۇر. ئەگەر الله خالىسا سىلەر ئۇرۇش قىلمىساڭلارمۇ ئۆزىنىڭ دۈشمەنلىرى ئۈستىدىن ئەلۋەتتە غەلىبە قىلالايتتى.

الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئەگەر الله خالىسا ئەلۋەتتە (سىلەرنى ئۇرۇشقا تەكلىپ قىلماستىنلا) ئۇلارنى جازالىغان بولاتتى، لېكىن الله بەزىڭلارنى بەزىڭلار بىلەن سىناش ئۈچۈن (يەنى ئىمانىڭلارنى سىناش ئۈچۈن جىھادقا ئەمر قىلدى)، الله نىڭ يولىدا ئۆلتۈرۈلگەنلەرنىڭ (يەنى شېھىتلەرنىڭ) ئەمەللىرىنى الله بىكار قىلىۋەتمەيدۇ. الله ئۇلارنى ھىدايەت قىلىدۇ ۋە ھالىنى ياخشىلايدۇ. الله ئۇلارنى جەننەتكە كىرگۈزىدۇ، الله ئۇنى ئۇلارغا تونۇتتى (يەنى جەننەتكە كىرگەن ئادەم ئۆزىنىڭ ئۇ يەردىكى جايىنى ئىلگىرى كۆرگەندەكلا بىلىدۇ)﴾[1].

﴿**(الله نىڭ ياردىمى) كاپىرلارنىڭ بىر تۈركۈمىنى ھالاك قىلىش ئۈچۈن ياكى ئۇلارنى رەسۋا قىلىپ، ئۇلارنىڭ ئۈمىدسىز ھالدا مەغلۇپ بولۇشلىرى ئۈچۈندۇر**﴾ يەنى الله تائالانىڭ سىلەرنى جىھاد قىلىشقا ۋە سەۋرى قىلىشقا بۇيرۇشىدا بىر ھېكمەت باردۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن مۆمىنلەر بىلەن ئۇرۇشقان كاپىرلارغا بولىدىغان ھەممە ئېھتىماللىقنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**(الله نىڭ ياردىمى) كاپىرلارنىڭ بىر تۈركۈمىنى ھالاك قىلىش ئۈچۈن ياكى ئۇلارنى رەسۋا قىلىپ، ئۇلارنىڭ ئۈمىدسىز ھالدا مەغلۇپ بولۇشلىرى**

[1] سۈرە مۇھەممەد 3 ـ 6 ـ ئايەتكىچە.

ئۆچۈندۈر﴾ يەنى كاپىرلارنىڭ بىر تۈركۈمىنى ھالاك قىلىش، ياكى ئۇلارنى رەسۋا قىلىش، ئۇلارنى مەقسىتىگە يەتكۈزمەي مەغلۇب قىلىش ئۈچۈندۇر.

ئاندىن اﷲ تائالا دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ھۆكۈم قىلىش ئۆزىگىلا خاس ئىكەنلىكى توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: **﴿(ئى مۇھەممەد!) ھېچ ئىش (يەنى بەندىلەرنىڭ ئىشلىرىنىڭ تەدبىرى) سېنىڭ ئىختىيارىڭدا ئەمەس﴾** يەنى ھەممە ئىش ماڭىلار خاستۇر. اﷲ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئۇلارغا بىز ۋەدە قىلغان ئازابنىڭ بەزىسىنى ساڭا كۆرسەتسەكمۇ (يەنى سېنىڭ ھايات ۋاقتىڭدا نازىل قىلساقمۇ) ياكى سېنى (مۇشرىكلارغا ئازاب كېلىشتىن بۇرۇن) قەبزى روھ قىلساقمۇ، سېنىڭ مەسئۇلىيىتىڭ پەقەت تەبلىغ قىلىشتۇر. بىزنىڭ مەسئۇلىيىتىمىز ھېساب ئېلىشتۇر﴾[1] ﴿(ئى مۇھەممەد!) ئۇلارنى ھىدايەت قىلىش سېنىڭ مەسئۇلىيىتىڭ ئەمەس (ساڭا تاپشۇرۇلغان ۋەزىپە پەقەت كىشىلەرگە اﷲ نىڭ ۋەھيسىنى يەتكۈزۈشتۇر). لېكىن اﷲ خالىغان بەندىسىنى ھىدايەت قىلىدۇ﴾[2] ﴿شۈبھىسىزكى، سەن خالىغان ئادەمنى ھىدايەت قىلالمايسەن، لېكىن اﷲ ئۆزى خالىغان ئادەمنى ھىدايەت قىلىدۇ﴾[3].

مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق اﷲ تائالانىڭ: **﴿(ئى مۇھەممەد!) ھېچ ئىش (يەنى بەندىلەرنىڭ ئىشلىرىنىڭ تەدبىرى) سېنىڭ ئىختىيارىڭدا ئەمەس﴾** دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دېدى: (ئى مۇھەممەد!) بەندىلەر ئۈستىدە مەن سېنى ھۆكۈم قىلىشقا بۇيرۇغان ھۆكۈمدىن باشقا ھېچقانداق ھۆكۈمنى چىقىرالمايسەن.

اﷲ تائالا مۆمىنلەر بىلەن ئۇرۇشقان كاپىرلارغا بولىدىغان باشقا ئېھتىماللىقلارنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: **﴿اﷲ يا ئۇلارنىڭ (مۇسۇلمان بولسا) تەۋبىسىنى قوبۇل قىلىدۇ﴾** يەنى كۇپۇرلۇقتا قىلغان تەۋبىسىنى قوبۇل قىلىپ، گۇمراھلىقتىن توغرا يولغا باشلايدۇ. **﴿يا ئۇلار زالىم بولغانلىقى ئۈچۈن (كۇفرىدا چىڭ تۇرسا) ئۇلارنى ئازابقا دۇچار قىلىدۇ﴾**. يەنى كاپىر بولغانلىقى ۋە گۇناھ ئۆتكۈزگەنلىكى ئۈچۈن ئۇلارنى، دۇنيا ئاخىرەتتە ئازابلايدۇ. ئۇلار شۇ ئازابقا لايىقتۇر.

ئىمام بۇخارى، سالىمنىڭ دادىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بامدات نامىزىنىڭ ئىككىنچى رەكئىتىدە رۇكۇدىن باش كۆتۈرگەندە «سەمىئەللاھۇ لىمەن ھەمىدە، رەببەنا لەكەلھەمد» نى دەپ بولۇپ: «ئى اﷲ! پالانى ۋە پالانىغا لەنەت قىلغىن» دېگەن ئىدى، اﷲ تائالا: **﴿(ئى مۇھەممەد!) ھېچ ئىش (يەنى بەندىلەرنىڭ ئىشلىرىنىڭ تەدبىرى) سېنىڭ ئىختىيارىڭدا ئەمەس﴾** دېگەن ئايەتنى نازىل قىلدى.

ئىمام ئەھمەد، سالىمنىڭ دادىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئى اﷲ! پالانىغا لەنەت قىلغىن. ئى اﷲ! ھارىس ئىبنى ھىشام، سۇھەيل ئىبنى ئەمرى ۋە سەفۋان ئىبنى ئۇمەييەلەرگە لەنەت قىلغىن دېگەن ئىدى اﷲ تائالا: **﴿(ئى مۇھەممەد!) ھېچ ئىش (يەنى بەندىلەرنىڭ ئىشلىرىنىڭ تەدبىرى) سېنىڭ ئىختىيارىڭدا ئەمەس﴾** دېگەن ئايەتنى نازىل قىلدى.

ئىمام بۇخارى، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر كىشىنىڭ زىيىنىغا ياكى ئۇنىڭ پايدىسىغا دۇئا قىلماقچى بولسا رۇكۇدىن كېيىن دۇئايى قۇنۇتنى ئوقۇيتتى. بەزى ۋاقىتلاردا «سەمىئەللاھۇ لىمەن ھەمىدە، رەببەنا لەكەلھەمد» نى دېگەندە: «ئى

---

[1] سۈرە رەئد 40 - ئايەت.
[2] سۈرە بەقەرە 272 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە قەسەس 56 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

اللە! ۋەلىد ئىبنى ۋەلىد، سەلەمە ئىبنى ھىشام، ئەيياش ئىبنى ئەبۇرەبىيئە ۋە (باشقا) ئاجىز مۆمىنلەرنى قۇتۇلدۇرغىن ۋە سېنىڭ ئازابىڭنى مۇزەرگە قاتتىق قىلغىن ۋە سەن ئۇلارنىڭ يىللىرىنى يۈسۈپ ئەلەيھىسسالامنىڭ يىللىرىغا ئوخشاش (قەھەتچىلىك) قىلغىن» دېگەننى ئاشكارا دەپمۇ قوياتتى. ھەتتا اللە تائالا: ﴿**(ئى مۇھەممەد!) ھېچ ئىش (يەنى بەندىلەرنىڭ ئىشلىرىنىڭ تەدبىرى) سېنىڭ ئىختىيارىڭدا ئەمەس**﴾ دېگەن ئايەتنى نازىل قىلغىچە بامدات نامىزىدا ئەرەب مەھەللىلىرىدىن (مەلۇم) مەھەللىدىكى (بەزى كىشىلەرگە) :ئى اللە! پالانى ۋە پالانىغا لەنەت قىلغىن، دەيتتى.

ئىمام بۇخارى، ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۇھۇد ئۇرۇشىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ (يۈزى) يېرىلىپ كەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:« پەيغەمبىرىنىڭ يۈزىنى يېرىۋەتكەن بىر مىللەت قانداق نىجات تاپىدۇ؟ » دېدى. ئاندىن :﴿**(ئى مۇھەممەد!) ھېچ ئىش (يەنى بەندىلەرنىڭ ئىشلىرىنىڭ تەدبىرى) سېنىڭ ئىختىيارىڭدا ئەمەس**﴾ دېگەن ئايەت چۈشتى.

ئىمام ئەھمەد، ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۇھۇد ئۇرۇشىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇدۇل چىشى سۇنۇپ كەتتى ۋە يۈزى يېرىلىپ، ھەتتا قان ئۇنىڭ يۈزىگىچە ئېقىپ چۈشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام اللە تائالاغا دۇئا قىلىپ: « پەيغەمبىرىگە بۇنداق قىلغان مىللەت قانداق نىجات تاپىدۇ؟ » دېدى. شۇنىڭ بىلەن اللە تائالا: ﴿**(ئى مۇھەممەد!) ھېچ ئىش (يەنى بەندىلەرنىڭ ئىشلىرىنىڭ تەدبىرى) سېنىڭ ئىختىيارىڭدا ئەمەس**﴾ دېگەن مۇشۇ ئايەتنى چۈشۈردى.

﴿**ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى اللە نىڭ مۈلكىدۇر. اللە خالىغان كىشىگە مەغپىرەت قىلىدۇ، خالىغان كىشىگە ئازاب قىلىدۇ**﴾ يەنى ھەممە نەرسە اللە تائالانىڭ ئىلكىدە، ئاسمان ـ زېمىندىكى ھەممە مەخلۇقات اللە تائالانىڭ بەندىسى، ئۇ خالىغان ھۆكۈمنى قىلغۇچىدۇر. ئۇنىڭ ھۆكۈمىگە ھېچكىم قارشى تۇرالمايدۇ. ئۇ قىلغان ئىشىدىن سورالمايدۇ، لېكىن مەخلۇقاتلار قىلغان ئىشىدىن سورۇلىدۇ ﴿**اللە مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر**﴾.

* * * * * * *

يَٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُواْ لَا تَأۡكُلُواْ ٱلرِّبَوٰٓاْ أَضۡعَٰفٗا مُّضَٰعَفَةٗۖ وَٱتَّقُواْ ٱللَّهَ لَعَلَّكُمۡ تُفۡلِحُونَ ﴿١٣٠﴾
وَٱتَّقُواْ ٱلنَّارَ ٱلَّتِيٓ أُعِدَّتۡ لِلۡكَٰفِرِينَ ﴿١٣١﴾ وَأَطِيعُواْ ٱللَّهَ وَٱلرَّسُولَ لَعَلَّكُمۡ تُرۡحَمُونَ ﴿١٣٢﴾ ۞
وَسَارِعُوٓاْ إِلَىٰ مَغۡفِرَةٖ مِّن رَّبِّكُمۡ وَجَنَّةٍ عَرۡضُهَا ٱلسَّمَٰوَٰتُ وَٱلۡأَرۡضُ أُعِدَّتۡ لِلۡمُتَّقِينَ ﴿١٣٣﴾ ٱلَّذِينَ
يُنفِقُونَ فِي ٱلسَّرَّآءِ وَٱلضَّرَّآءِ وَٱلۡكَٰظِمِينَ ٱلۡغَيۡظَ وَٱلۡعَافِينَ عَنِ ٱلنَّاسِۗ وَٱللَّهُ يُحِبُّ ٱلۡمُحۡسِنِينَ
﴿١٣٤﴾ وَٱلَّذِينَ إِذَا فَعَلُواْ فَٰحِشَةً أَوۡ ظَلَمُوٓاْ أَنفُسَهُمۡ ذَكَرُواْ ٱللَّهَ فَٱسۡتَغۡفَرُواْ لِذُنُوبِهِمۡ وَمَن يَغۡفِرُ
ٱلذُّنُوبَ إِلَّا ٱللَّهُ وَلَمۡ يُصِرُّواْ عَلَىٰ مَا فَعَلُواْ وَهُمۡ يَعۡلَمُونَ ﴿١٣٥﴾ أُوْلَٰٓئِكَ جَزَآؤُهُم مَّغۡفِرَةٞ مِّن رَّبِّهِمۡ
وَجَنَّٰتٞ تَجۡرِي مِن تَحۡتِهَا ٱلۡأَنۡهَٰرُ خَٰلِدِينَ فِيهَاۚ وَنِعۡمَ أَجۡرُ ٱلۡعَٰمِلِينَ ﴿١٣٦﴾

*ئى مۆمىنلەر! جازانىنى قاتمۇقات ئاشۇرۇپ يېمەڭلار، مەقسىتىڭلارغا ئېرىشىش ئۈچۈن اللە دىن (نەھيي قىلغان ئىشلارنى تەرك ئېتىپ) قورقۇڭلار* ﴿130﴾. *كاپىرلار ئۈچۈن تەييارلانغان دوزاختىن (يەنى دوزاخقا كىرىشكە سەۋەب بولىدىغان يامان ئىشلاردىن) ساقلىنىڭلار* ﴿131﴾. *سىلەرگە رەھمەت قىلىنىشى ئۈچۈن، اللە غا ۋە پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلىڭلار* ﴿132﴾ *پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ مەغپىرىتىگە ۋە تەقۋادارلار ئۈچۈن تەييارلانغان، كەڭلىكى ئاسمان ـ زېمىنچە كېلىدىغان جەننەتكە ئالدىراڭلار* ﴿133﴾. *تەقۋادارلار كەڭچىلىكتىمۇ، قىسىنچىلىقتىمۇ اللە يولىدا (پۇل ـ مال) سەرپ قىلىدىغانلار، (ئۆچ ئېلىشقا قادىر تۇرۇقلۇق) ئاچچىقىنى يۇتىدىغانلار، (يامانلىق قىلغان ياكى بوزەك قىلغان) كىشىلەرنى كەچۈرىدىغانلاردۇر. اللە ياخشىلىق قىلغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ* ﴿134﴾. *تەقۋادارلار يامان بىر گۇناھ قىلىپ قالسا ياكى ئۆزلىرىگە زۇلۇم قىلسا اللە نى ياد ئېتىدۇ.گۇناھلىرى ئۈچۈن مەغپىرەت تەلەپ قىلىدۇ،گۇناھنى كەچۈرىدىغان اللە دىن باشقا كىم بار؟ئۇلار قىلمىشلىرىنى بىلىپ تۇرۇپ داۋاملاشتۇرمايدۇ* ﴿135﴾. *ئۇلارنىڭ (يەنى يۇقىرىقى خىسلەتلەرگە ئىگە كىشىلەرنىڭ) مۇكاپاتى پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن بولغان مەغپىرەت ۋە ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەردۇر. بۇ يەرلەردە ئۇلار مەڭگۈ قالىدۇ. ياخشى ئىش قىلغۇچىلارنىڭ ئېرىشىدىغان ساۋابى نېمىدېگەن ياخشى!* ﴿136﴾.

## جازانىنىڭ مۇتلەق ھاراملىقى توغرىسىدا

اللە تائالا مۆمىن بەندىلىرىنى جازانىخورلۇق قىلىش ۋە جازانىنى قاتمۇقات يېيىشتىن توستى. ئۇلار ئىسلام كېلىشتىن ئىلگىرىكى مەزگىلدە (بىرەرسىگە قەرز بەرسە) قەرزنىڭ ۋاقتى توشقاندا (قەرز ئالغان كىشىگە) قەرزنى قايتۇرغىن، قايتۇرالمىساڭ ئۇنىڭ ئۆسۈمى بىلەن قوشۇپ بەرگىن، دەيدۇ. ئەگەر (قەرز ئالغان كىشى) قەرزنى ئۆز ۋاقتىدا قايتۇرالمىسا قەرزنى ئۆسۈم بىلەن قايتۇراتتى. بۇ ھەر يىلى شۇنداق داۋاملىشىۋېرەتتى. ئاخىرىدا ئازراق پۇل قاتلىنىپ، قاتلىنىپ ھەتتا ناھايىتى جىق پۇلغا ئايلىنىپ قالاتتى.
اللە تائالا بەندىلىرىنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە نىجاتلىق تېپىشى ئۈچۈن ئۇلارنى تەقۋادارلىق قىلىشقا بۇيرۇدى. ئۇلارنى دوزاختىن قورقۇتۇپ ۋە ئاگاھلاندۇرۇپ مۇنداق دېدى: ﴿**كاپىرلار ئۈچۈن تەييارلانغان دوزاختىن (يەنى دوزاخقا كىرىشكە سەۋەب بولىدىغان يامان ئىشلاردىن) ساقلىنىڭلار. سىلەرگە رەھمەت قىلىنىشى ئۈچۈن، اللە غا ۋە پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلىڭلار**﴾.

## ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا ۋە جەننەتكە ئېرىشىشكە رىغبەتلەندۈرۈش توغرىسىدا

اللە تائالا مۆمىنلەرنى ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا ۋە اللە تائالاغا يېقىن بەندىلەردىن بولۇشقا رىغبەتلەندۈرۈپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ مەغپىرىتىگە ۋە تەقۋادارلار ئۈچۈن تەييارلانغان**﴾ يەنى كاپىرلارغا دوزاخ تەييارلانغاندەك، ﴿**مۆمىنلەرگە تەييارلانغان كەڭلىكى ئاسمان ـ زېمىنچە كېلىدىغان جەننەتكە ئالدىراڭلار**﴾.
بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى جەننەتنىڭ بەك ئۇزۇن ئىكەنلىكىگە بىشارەتتۇر. خۇددى جەننەتنىڭ تۆشەكلىرىنىڭ سۈپىتىدىكى: ﴿ئۇلار ئەستەرلىرى قېلىن تاۋاردىن بولغان تۆشەكلەرگە يۆلىنىدۇ﴾[1] دېگەن ئايەتتىكىدەك، ئەگەر جەننەتنىڭ تۆشەكلىرىنىڭ ئەستەرلىرى قېلىن تاۋاردىن بولسا، تېشى نېمىدىن بولىدىغاندۇ؟ دېگەنگە ئوخشاش. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسىمۇ، جەننەتنىڭ كەڭلىكى ئۇنىڭ ئۇزۇنلۇقىغا

[1] سۈرە رەھمان 54 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئوخشاشتۇر. چۈنكى، جەننەت ئەرشنىڭ ئاستىدىكى بىر گۈمبەزدۇر. گۈمبەز شەكىللىك نەرسىنىڭ كەڭلىكى ئۇنىڭ ئۇزۇنلىقى بىلەن ئوخشاشتۇر. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «سىلەر اللە تائالادىن جەننەتنى سورىساڭلار، پىردەۋس دېگەن جەننەتنى سوراڭلار. ھەقىقەتەن پىردەۋس، جەننەتلەرنىڭ ئەڭ ئۈستىدىكىسى ۋە ئەڭ ئالىيسىدۇر. ئۇنىڭدىن جەننەتلەرنىڭ ئېرىق - ئۆستەڭلىرى ئېتىلىپ چىقىدۇ. ئۇنىڭ ئۆگزىسى راھمان تائالانىڭ (يەنى راھمان سۈپەتلىك اللە تائالانىڭ) تەختىدۇر». بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى اللە تائالانىڭ: ﴿پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ مەغپىرىتىنى، كەڭلىكى ئاسمان - زېمىندەك كېلىدىغان جەننەتنى قولغا كەلتۈرۈڭلار﴾[1] دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسىگە ئوخشاشتۇر.

بەززار، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ: اللە تائالانىڭ: **﴿كەڭلىكى ئاسمان - زېمىنچە كېلىدىغان جەننەتكە ئالدىراڭلار﴾** دېگەن ئايىتىگە قارىغاندا، جەننەتنىڭ كەڭلىكى ئاسمان - زېمىنچە بولسا دوزاخ قەيەردە؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كېچىنى كۆرمىدىڭمۇ؟ كېچە كېلىپ ھەممە نەرسىنى قاپلىسا (يەنى ھەممە نەرسىنى قاراڭغۇلۇقنىڭ قوينىغا ئالسا) كۈندۈز قەيەردە؟» دېدى. ئۇ كىشى: اللە خالىغان يەردە دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «شۇنىڭدەك دوزاخمۇ اللە تائالا خالىغان يەردە بولىدۇ» دېدى.

بۇ ھەدىس ئىككى خىل مەنىنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ. ئۇنىڭ بىر مەنىسى كۈندۈزدە بىز كېچىنىڭ قەيەردىلىكىنى بىلمىسەكمۇ، بىلمىگەنلىكىمىز كېچىنىڭ يوقلۇقىنى ئىپادىلىمەيدۇ. شۇنىڭدەك دوزاخمۇ اللە خالىغان بىر يەردە بولىدۇ. يەنە بىر مەنىسى كۈندۈز ئالەمنىڭ بىر تەرىپىدە بولسا، كېچە يەنە بىر تەرىپىدە بولىدۇ. شۇنىڭدەك جەننەت ئاسمانلارنىڭ ئۈستىدىكى، ئەرشنىڭ ئاستىدىكى ئەڭ ئالىي بىر يەردە بولسا، دوزاخ ئەڭ تۆۋەن بىر يەردە بولىدۇ. ئۇنداق بولغان ئىكەن، جەننەتنىڭ ئاسمان - زېمىننىڭ كەڭلىكىدە بولۇشى بىلەن، دوزاخنىڭ اللە خالىغان بىر ئورۇندا بولۇشىنىڭ ھېچقانداق قارمۇ قارشىلىقى يوقتۇر.

اللە تائالا جەننەتكە كىرىدىغان كىشىلەرنىڭ سۈپەتلىرىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: **﴿تەقۋادارلار كەڭچىلىكتىمۇ، قىسىنچىلىقتىمۇ اللە يولىدا (پۇل - مال) سەرپ قىلىدىغانلار﴾** يەنى قىيىنچىلىق ۋە كەڭرىچىلىك، ئىختىيارى ۋە ئىختىيارسىز، ساغلام ياكى كېسەللىك ھالەتلىرىدە دېگەنلىك بولىدۇ.

اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ماللىرىنى كېچە - كۈندۈز (يەنى ھەممە ۋاقىت)، يوشۇرۇن ۋە ئاشكارا يوسۇندا خەير - ئېھسان قىلىدىغانلار پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا ساۋاب تاپىدۇ﴾[2] بۇنىڭ ئومۇمىي مەنىسى: ئۇلارنى اللە تائالاغا بويسۇنۇشتىن، اللە تائالانىڭ رازىلىقىنى ئىزدەپ سەدىقە قىلىشتىن ۋە ئۆزلىرىنىڭ ئۇرۇق - تۇغقانلىرى ۋە باشقا كىشىلەرگە ھەر - خىل ياخشىلىقلارنى قىلىشتىن ھېچقانداق بىر ئىش توسۇپ قالالمايدۇ.

**﴿(ئۆچ ئېلىشقا قادىر تۇرۇقلۇق) ئاچچىقىنى يۇتىدىغانلار، (يامانلىق قىلغان ياكى بوزەك قىلغان) كىشىلەرنى كەچۈرىدىغانلاردۇر﴾** يەنى ئۇلار ئاچچىقى كەلگەن ۋاقىتىدا ئاچچىقىنى يۇتىدىغانلار ۋە ئاچچىقىنى يوشۇرۇش بىلەن ئۆزلىرىگە يامانلىق قىلغان كىشىنى كەچۈرىدىغانلاردۇر.

[1] سۈرە ھەدىد 21 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە بەقەرە 274 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئىمام ئەھمەد، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «(كىشىلەرنى) يىقىتقان كىشى كۈچلۈك ھېسابلانمايدۇ. لېكىن (ھەقىقى) كۈچلۈك ئادەم ئاچچىقلانغان ۋاقتىدە ئۆزىنى تۇتۇۋالغان كىشىدۇر».

ئىمام ئەھمەد، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بىر كىشى (قەرزدار) پېقىر كىشىگە مۆھلەت بەرسە ياكى (ئۇنىڭدىن ئۇ قەرزنى) كەچۈرىۋەتسە اللہ ئۇنى جەھەننەمنىڭ ئوتىدىن ساقلايدۇ. ئاگاھ بولۇڭلار ھەققەتەن جەننەتنىڭ ئەمەلى دوڭدىكى قاتتىق يەردۇر، دېگەن سۆزىنى ئۈچ قېتىم تەكرارلىغاندىن كېيىن، ئاگاھ بولۇڭلار ھەققەتەن دوزاخنىڭ ئەمەلى ھۆيلىدىكى يۇمشاق يەردۇر. بەختلىك ئادەم پىتنىلەردىن ساقلانغان ئادەمدۇر. بىر بەندىنىڭ ئاچچىقىنى يۇتۇشى اللہ تائالا ياخشى كۆرىدىغان بىر ئىشتۇر. بىر بەندە اللہ رازىلىقى ئۈچۈن ئاچچىقىنى يۇتسا (اللہ) ئۇنىڭ قەلبىنى ئىمانغا توشقۇزىدۇ».

ئىمام ئەھمەد، سەھل ئىبنى موئازنىڭ دادىسىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بىر كىشى ئاچچىقىنى چىقىرىۋېلىشقا قادىر تۇرۇپ ئۇنى يۇتىۋەتسە، اللہ تائالا ئۇنى (قىيامەت كۈنى) خالايىقلارنىڭ ئالدىدا چاقىرىدۇ ھەم ئۇنىڭغا ھۆرلەر ئىچىدىن خالىغىنىنى تاللىۋېلىش ئىختىيارلىقىنى بېرىدۇ».

ئىبنى مەردەۋەي، ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئاچچىقىنى بېسىۋالغانلارغا بېرىلىدىغان ساۋابلارنىڭ ئىچىدە، اللہ تائالانىڭ رازىلىقى ئۈچۈن بىر قېتىم ئاچچىقىنى بېسىۋالغان كىشىنىڭ ساۋابى ئەڭ كاتتىدۇر».

**﴿(ئۆچ ئېلىشقا قادىر تۇرۇقلۇق) ئاچچىقىنى يۇتىدىغانلار﴾** يەنى ئۇلار كىشىلەرگە ئاچچىقلانمايدۇ، بەلكى، ئۆزلىرىدىن كىشىلەرنىڭ رەنجىپ قېلىشىدىن ساقلىنىدۇ. كىشىلەرگە ئاچچىقلانمىغانلىقى بىلەن اللہ تائالادىن ساۋاب ئۈمىد قىلىدۇ. **﴿(يامانلىق قىلغان ياكى بوزەك قىلغان) كىشىلەرنى كەچۈرىدىغانلاردۇر﴾** يەنى ئۇلار كىشىلەرنىڭ يامانلىقلىرىنى توسۇش بىلەن بىللە ئۆزلىرىگە يامانلىق قىلغان كىشىنى كەچۈرىدۇ. ئۇلار دىللىرىدا بىر كىشىگە يامانلىق قىلىشنى ئويلىمايدۇ، بۇ ئەڭ ئېسىل ئەخلاقتۇر. شۇڭا اللہ تائالا مۇنداق دەيدۇ: **﴿اللہ ياخشىلىق قىلغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ﴾**.

ھەدىستە مۇنداق دەپ كەلدى: «ئۈچ ئىش بار، ئۇنىڭ راستلىقىغا قەسەم ئىچىمەن: بىرىنچىسى، قىلغان سەدىقە مال ـ مۈلۈكنى كېمەيتەلمەيدۇ. ئىككىنچىسى، اللہ تائالا (باشقىلارنىڭ يامانلىقىنى) كەچۈرگەن بەندىنى ئېزىز قىلىدۇ. ئۈچىنچىسى، بىر كىشى اللہ تائالانىڭ رازىلىقى ئۈچۈن كەمتەر بولسا اللہ تائالا ئۇنىڭ مەرتىۋىسىنى ئۈستۈن قىلىدۇ.

**﴿تەقۋادارلار يامان بىر گۇناھ قىلىپ قالسا ياكى ئۆزلىرىگە زۇلۇم قىلسا اللہ نى ياد ئېتىدۇ. گۇناھلىرى ئۈچۈن مەغپىرەت تەلەپ قىلىدۇ﴾** يەنى ئۇلار بىرگۇناھنى قىلىپ قالسا ئۇ گۇناھىغا تەۋبە قىلىدۇ ۋە اللہ تائالادىن كەچۈرىۋېتىلىشنى تىلەيدۇ.

ئىمام ئەھمەد، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بىر كىشى گۇناھ قىلسا، ئاندىن ئۇ: پەرۋەردىگارىم ھەققەتەن مەن گۇناھ قىلىپ قالدىم مېنى كەچۈرسەڭ دېسە، اللہ تائالا: بەندەم گۇناھ قىلدى، ئاندىن ئۇ گۇناھنى كەچۈرىدىغان ۋە گۇناھ قىلغانلىقى ئۈچۈن ئازابلايدىغان پەرۋەردىگارىنىڭ بارلىقىنى بىلدى. مەن بەندەمنىڭ گۇناھىنى كەچۈرۋەتتىم دەيدۇ. ئاندىن ئۇ كىشى يەنە گۇناھ قىلىدۇ. ئاندىن: پەرۋەردىگارىم ھەققەتەن مەن گۇناھ

قىلىپ قالدىم، مېنى كەچۈرگىن دېسە، الله تائالا: بەندەم ئۆزىنىڭ گۇناھىنى كەچۈرىدىغان ۋە گۇناھ قىلغانلىقى ئۈچۈن ئازابلايدىغان پەرۋەردىگارىنىڭ بارلىقىنى بىلدى. شەكسىز مەن بەندەمنىڭ گۇناھىنى كەچۈرىۋەتتىم، دەيدۇ. ئاندىن ئۇ يەنە گۇناھ قىلىپ: پەرۋەردىگارىم ھەقىقەتەن مەن گۇناھ قىلىپ قالدىم، مېنى كەچۈرگىن، دەيدۇ. الله تائالا: بەندەم ئۆزىنىڭ گۇناھىنى كەچۈرىدىغان ۋە ئۇنىڭ گۇناھ قىلغانلىقى ئۈچۈن ئازابلايدىغان پەرۋەردىگارىنىڭ بارلىقىنى بىلدى. شەكسىز مەن بەندەمنىڭ گۇناھىنى كەچۈرىۋەتتىم، دەيدۇ. ئاندىن ئۇ يەنە گۇناھ قىلىپ: پەرۋەردىگارىم ھەقىقەتەن مەن گۇناھ قىلىپ قالدىم، مېنى كەچۈرگىن، دەيدۇ. الله تائالا: بەندەم ئۆزىنىڭ گۇناھىنى كەچۈرىدىغان ۋە ئۇنىڭ گۇناھ قىلغانلىقى ئۈچۈن ئازابلايدىغان پەرۋەردىگارىنىڭ بارلىقىنى بىلدى. مەن سىلەرنى گۇۋاھچى قىلىمەن، ھەقىقەتەن مەن بەندەمنىڭ گۇناھىنى كەچۈردۈم، ئۇ خالىغىنىنى قىلسۇن دەيدۇ».

ئابدۇ رازاق، ئەنەس ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: الله تائالانىڭ ﴿**تەقۋادارلار يامان بىر گۇناھ قىلىپ قالسا ياكى ئۆزلىرىگە زۇلۇم قىلسا الله نى ياد ئېتىدۇ. گۇناھلىرى ئۈچۈن مەغپىرەت تەلەپ قىلىدۇ**﴾ دېگەن ئايىتى چۈشكەندە ئىبلىس (شەيتان) يىغلاپ كەتكەن ئىدى». ﴿**گۇناھنى كەچۈرىدىغان الله دىن باشقا كىم بار؟**﴾ يەنى الله تائالادىن باشقا بىرى گۇناھنى كەچۈرەلمەيدۇ. ﴿**ئۇلار قىلمىشلىرىنى بىلىپ تۇرۇپ داۋاملاشتۇرمايدۇ**﴾ يەنى ئۇلار گۇناھلىرىغا تەۋبە قىلدى، الله تائالاغا قايتتى، گۇناھ ئىشلارنى، گۇناھنى داۋاملاشتۇرمىدى ۋە قايتا ـ قايتا گۇناھ قىلىپ قالسىمۇ ئۇنىڭغا تەۋبە قىلدى.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇجاھىد ۋە ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەيد ئىبنى ئۇمەير مۇنداق دەيدۇ: كىمكى تەۋبە قىلسا الله تائالا ئۇنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلىدۇ. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى الله تائالانىڭ تۆۋەندىكى ئايىتىنىڭ مەنىسى بىلەن ئوخشاشتۇر: ﴿ئۇلار (يەنى تەۋبە قىلغۇچىلار) الله نىڭ ئۆز بەندىلىرىنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلىدىغانلىقىنى بىلمەمدۇ؟﴾[1] ﴿كىمكى بىرەر يامانلىق ياكى ئۆزىگە بىرەر زۇلۇم قىلىپ قويۇپ، ئاندىن الله دىن مەغپىرەت تەلەپ قىلسا، ئۇ الله نىڭ مەغپىرەت قىلغۇچى، ناھايىتى مېھرىبان ئىكەنلىكىنى كۆرىدۇ﴾[2].

ئىمام ئەھمەد، ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنبەر ئۈستىدە تۇرۇپ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «(باشقىلارغا) رەھىم قىلىڭلار، سىلەرمۇ رەھىم قىلىنىسىلەر، (گۇناھىڭلارنىڭ) كەچۈرۈلىشىنى سوراڭلار، گۇناھىڭلار كەچۈرۈلىدۇ. (كىشىلەرنىڭ) سۆزلىرىگە ئەگەشكۈچى (كىشىگە) ۋاي! قىلمىشلىرىنىڭ يامانلىقىنى بىلىپ تۇرۇپ، داۋاملاشتۇرغان كىشىلەرگە ۋاي!».

الله تائالا جەننەتكە كىرىدىغان كىشىلەرنىڭ سۈپەتلىرىنى بايان قىلىپ بولۇپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئۇلارنىڭ (يەنى يۇقىرىقى خىسلەتلەرگە ئىگە كىشىلەرنىڭ) مۇكاپاتى پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن بولغان مەغپىرەت ۋە ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەردۇر. بۇ يەرلەردە ئۇلار مەڭگۈ قالىدۇ. ياخشى ئىش قىلغۇچىلارنىڭ ئېرىشىدىغان ساۋابى نېمىدېگەن ياخشى!**﴾.

* * * * * * *

[1] سۈرە تەۋبە 104 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە نىسا 110 ـ ئايەت.

قَدْ خَلَتْ مِن قَبْلِكُمْ سُنَنٌ فَسِيرُوا۟ فِى ٱلْأَرْضِ فَٱنظُرُوا۟ كَيْفَ كَانَ عَـٰقِبَةُ ٱلْمُكَذِّبِينَ ﴿١٣٧﴾
هَـٰذَا بَيَانٌ لِّلنَّاسِ وَهُدًى وَمَوْعِظَةٌ لِّلْمُتَّقِينَ ﴿١٣٨﴾ وَلَا تَهِنُوا۟ وَلَا تَحْزَنُوا۟ وَأَنتُمُ ٱلْأَعْلَوْنَ إِن
كُنتُم مُّؤْمِنِينَ ﴿١٣٩﴾ إِن يَمْسَسْكُمْ قَرْحٌ فَقَدْ مَسَّ ٱلْقَوْمَ قَرْحٌ مِّثْلُهُۥ ۚ وَتِلْكَ ٱلْأَيَّامُ نُدَاوِلُهَا بَيْنَ
ٱلنَّاسِ وَلِيَعْلَمَ ٱللَّهُ ٱلَّذِينَ ءَامَنُوا۟ وَيَتَّخِذَ مِنكُمْ شُهَدَآءَ ۗ وَٱللَّهُ لَا يُحِبُّ ٱلظَّـٰلِمِينَ ﴿١٤٠﴾ وَلِيُمَحِّصَ
ٱللَّهُ ٱلَّذِينَ ءَامَنُوا۟ وَيَمْحَقَ ٱلْكَـٰفِرِينَ ﴿١٤١﴾ أَمْ حَسِبْتُمْ أَن تَدْخُلُوا۟ ٱلْجَنَّةَ وَلَمَّا يَعْلَمِ ٱللَّهُ ٱلَّذِينَ
جَـٰهَدُوا۟ مِنكُمْ وَيَعْلَمَ ٱلصَّـٰبِرِينَ ﴿١٤٢﴾ وَلَقَدْ كُنتُمْ تَمَنَّوْنَ ٱلْمَوْتَ مِن قَبْلِ أَن تَلْقَوْهُ فَقَدْ رَأَيْتُمُوهُ
وَأَنتُمْ تَنظُرُونَ ﴿١٤٣﴾

*سىلەردىن ئىلگىرى نۇرغۇن ئۈممەتلەر كېلىپ كەتتى؛ يەر يۈزىدە سەير قىلىڭلار، (ھەقنى) يالغانغا چىقارغانلارنىڭ ئاقىۋىتىنىڭ قانداق بولغانلىقىغا قاراڭلار﴿137﴾. بۇ (قۇرئان) (ئومۇمىي) ئىنسانلارغا باياندۇر (يەنى ھالال بىلەن ھارامنى ئوچۇق بايان قىلىدۇ)، تەقۋادارلارغا توغرا يول كۆرسەتكۈچىدۇر ۋە ۋەز ـ نەسىھەتتۇر﴿138﴾. (جىھادتىن) بوشىشىپ قالماڭلار، شېھىت بولغانلار ئۈچۈن قايغۇرماڭلار، ئەگەر مۆمىن بولساڭلار، ئۈستۈنلۈك قازىنىسىلەر﴿139﴾. ئەگەر سىلەرگە شىكەستىلىك يەتكەن بولسا (يەنى بۇ جەڭدە سىلەر يارىلانغان ۋە شېھىت بولغان بولساڭلار)، دۈشمەنلەرگىمۇ (بەدرى جېڭىدە) ئوخشاشلا شىكەستىلىك يەتتى (يەنى ئۇلار يارىلاندى ۋە ئۆلتۈرۈلدى). بۇ كۈنلەرنى ئىنسانلار ئارىسىدا ئايلاندۇرۇپ تۇرىمىز (يەنى غەلىبىنى ھەمىشە بىر پىرقىدە قىلماي، بىر كۈن بۇ پىرقىدە، بىر كۈن ئۇ پىرقىدە قىلىمىز)، (بۇ) الله نىڭ (ھەقىقىي) مۆمىنلەرنى (مۇناپىقلاردىن) ئايرىشى ئۈچۈندۇر، سىلەرنى شېھىتلەردىن قىلىشى (يەنى سىلەردىن بەزىلەرنى شېھىتلىك دەرىجىسىگە مۇشەررەپ قىلىشى) ئۈچۈندۇر، الله زالىملارنى دوست تۇتمايدۇ﴿140﴾. مۆمىنلەرنى (ئۇلارغا يەتكەن مۇسىبەت ئارقىلىق) پاكلىشى ئۈچۈندۇر، كاپىرلارنى يوق قىلىشى ئۈچۈندۇر﴿141﴾. (ئى مۆمىنلەر جامائەسى!) الله سىلەردىن (ھەقىقىي) جىھاد قىلغانلارنى ۋە (جىھادنىڭ جاپا ـ مۇشەققەتلىرىگە) چىدىغۇچىلارنى بىلمەي (يەنى ئايرىماي تۇرۇپ)، (پەقەت ئاغزىڭلاردا ئىمان ئېيتتۇق دېيىش بىلەنلا) جەننەتكە كىرىشنى ئويلامسىلەر؟﴿142﴾. سىلەر ئۆلۈم (يەنى دۈشمەن) بىلەن ئۇچرىشىشتىن ئىلگىرى ئۇنى ئارزۇ قىلاتتىڭلار، مانا ئۇنى ئۆز كۆزۈڭلار بىلەن كۆردۈڭلار (ئەمدى نېمىشقا مەغلۇپ بولىسىلەر؟)﴿143﴾.*

## ئۇھۇد ئۇرۇشىدا مۇسۇلمانلارغا كەلگەن مۇسىبەتنىڭ ھېكمىتىنى بايان قىلىش توغرىسىدا

ئۇھۇد ئۇرۇشىدا مۆمىنلەرنىڭ ئىچىدىن يەتمىش كىشى شېھىت قىلىندى. الله تائالا بۇ مۆمىنلەرگە كەلگەن مۇسىبەتكە تەسەللىي بېرىپ، مۇنداق دەيدۇ: ﴿سىلەردىن ئىلگىرى نۇرغۇن ئۈممەتلەر كېلىپ كەتتى﴾ يەنى بۇ ئىش سىلەردىن ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەرنىڭ ئۈممەتلىرىگىمۇ كەلگەن، ئاخىرىدا ياخشى ئاقىۋەت مۆمىنلەرگە، يامان ئاقىۋەت كاپىرلارغا بولىدۇ.

﴿يەر يۈزىدە سەير قىلىڭلار، (ھەقنى) يالغانغا چىقارغانلارنىڭ ئاقىۋىتىنىڭ قانداق بولغانلىقىغا قاراڭلار﴾، ﴿بۇ (قۇرئان) (ئومۇمىي) ئىنسانلارغا باياندۇر (يەنى ھالال بىلەن ھارامنى ئوچۇق بايان قىلىدۇ)﴾ يەنى قۇرئاندا ھەممە ئىشلارنىڭ ئوچۇق بايانى بار. شۇنداقلا ئىلگىرىكى ئۇممەتلەر بىلەن دۈشمەنلىرىنىڭ قانداق بولغانلىقىمۇ بار.

﴿تەقۋادارلارغا توغرا يول كۆرسەتكۈچىدۇر ۋە ۋەز ـ نەسىھەتتۇر﴾ يەنى قۇرئان چەكلەنگەن ۋە گۇناھ بولىدىغان ئىشلاردىن توسقۇچىدۇر. دىللىرىڭلارغا ھىدايەت ئاتا قىلغۇچىدۇر.

الله تائالا مۆمىنلەرگە تەسەللىي بېرىپ، يەنە مۇنداق دىدۇ: ﴿(جىھادتىن) بوشىشىپ قالماڭلار﴾ يەنى سىلەرگە كەلگەن مۇسىبەتنىڭ سەۋەبى بىلەن ئاجىزلىشىپ قالماڭلار. ﴿شېھىت بولغانلار ئۈچۈن قايغۇرماڭلار، ئەگەر مۆمىن بولساڭلار، ئۈستۈنلۈك قازىنىسىلەر﴾ يەنى ئى مۆمىنلەر! ياخشى ئاقىۋەت ۋە غەلىبە سىلەرگە مەنسۇپتۇر.

﴿ئەگەر سىلەرگە شىكەستلىك يەتكەن بولسا (يەنى بۇ جەڭدە سىلەر يارىلانغان ۋە شېھىت بولغان بولساڭلار)، دۈشمەنلەرگىمۇ (بەدرى جېڭىدە ) ئوخشاشلا شىكەستلىك يەتتى (يەنى ئۇلار يارىلاندى ۋە ئۆلتۈرۈلدى)﴾ سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردىن بەزىڭلار جاراھەتلەنگەن ۋە بەزى تۈركۈم كىشىلەر ئۆلتۈرۈلگەن بولسا، سىلەرنىڭ دۈشمەنلىرىڭلارمۇ يارىلاندى ۋە ئۆلتۈرۈلدى.

﴿بۇ كۈنلەرنى ئىنسانلار ئارىسىدا ئايلاندۇرۇپ تۇرىمىز (يەنى غەلىبىنى ھەمىشە بىر پىرقىدە قىلماي، بىر كۈن بۇ پىرقىدە، بىر كۈن ئۇ پىرقىدە قىلىمىز)﴾ كېيىنكى ياخشى ئاقىۋەت سىلەرگە مەنسۇپ بولسىمۇ، بىر ھېكمەت ئۈچۈن بىرەر قېتىم دۈشمەنلەرنى سىلەرنىڭ ئۈستۈڭلاردىن غەلىبە قىلدۇرىمىز.

﴿(بۇ) الله نىڭ (ھەقىقىي) مۆمىنلەرنى (مۇناپىقلاردىن) ئايرىشى ئۈچۈندۇر﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: بۇ، دۈشمەنلەر بىلەن بولغان ئۇرۇشتا كىمنىڭ سەۋر قىلىدىغانلىقىنى كۆرۈشىمىز ئۈچۈندۇر.

﴿سىلەرنى شېھىتلەردىن قىلىشى (يەنى سىلەردىن بەزىلەرنى شېھىتلىك دەرىجىسىگە مۇشەررەپ قىلىشى) ئۈچۈندۇر﴾ يەنى ئۇلار الله تائالانىڭ يولىدا ئۆلتۈرۈلىدۇ ۋە الله تائالانىڭ رىزالىقىنى ئىزدەپ جانلىرىنى بېرىدۇ. ﴿الله زالىملارنى دوست تۇتمايدۇ. مۆمىنلەرنى (ئۇلارغا يەتكەن مۇسىبەت ئارقىلىق) پاكلىشى ئۈچۈندۇر﴾ يەنى ئەگەر ئۇلارنىڭ گۇناھلىرى بولسا ئۇلارنىڭ گۇناھلىرى كەچۈرۈلىدۇ. ئەگەر ئۇلارنىڭ گۇناھى بولمىسا ئۇلارغا كەلگەن مۇسىبەت سەۋەبىدىن ئۇلانىڭ دەرىجىلىرى كۆتۈرۈلىدۇ.

﴿كاپىرلارنى يوق قىلىشى ئۈچۈندۇر﴾ چۈنكى، كاپىرلار غەلىبە قىلسا، ھەددىدىن ئېشىپ، كۆرەڭلەپ كېتىدۇ. بۇ ئۇلارنىڭ ۋەيران بولۇش سەۋەبىدۇر.

﴿(ئى مۆمىنلەر جامائەسى!) الله سىلەردىن (ھەقىقىي) جىھاد قىلغانلارنى ۋە (جىھادنىڭ جاپا ـ مۇشەققەتلىرىگە) چىدىغۇچىلارنى بىلمەي (يەنى ئايرىماي تۇرۇپ)، (پەقەت ئاغزىڭلاردا ئىمان ئېيتتۇق دېيىش بىلەنلا) جەننەتكە كىرىشنى ئويلامسىلەر؟﴾ يەنى الله تائالا، سىلەرنى سىنىمىغىچە، ئىچىڭلاردىكى مۇجاھىدلارنىڭ دۈشمەن بىلەن ئۇرۇشقاندا سەۋر قىلغانلىقىنى كۆرمىگۈچە جەننەتكە كىرگۈزمەيدۇ.

بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿سىلەر تېخى ئىلگىرىكىلەر ئۇچرىغان كۈلپەتلەرگە ئۇچرىماي تۇرۇپ جەننەتكە كىرىشنى ئويلامسىلەر؟ سىلەردىن ئىلگىرى ئۆتكەن (مۆمىن) لەر ئېغىرچىلىقلارغا،

كۆلپەتلەرگە ئۇچرىغان ۋە چۆچۈتۈۋېتىلگەن ئىدى﴾[1] ﴿ئەلىف، لام، مىم. ئىنسانلار «ئىمان ئېيتتۇق» دەپ قويۇش بىلەنلا سىنالماي تەرك ئېتىلىمىز، دەپ ئويلامدۇ؟﴾[2].

﴿**سىلەر ئۆلۈم (يەنى دۈشمەن) بىلەن ئۇچرىشىشتىن ئىلگىرى ئۇنى ئارزۇ قىلاتتىڭلار، مانا ئۇنى ئۆز كۆزۈڭلار بىلەن كۆردۈڭلار (ئەمدى نېمىشقا مەغلۇپ بولىسىلەر؟)**﴾ يەنى ئى مۆمىنلەر! سىلەر بۇ كۈن كېلىشتىن بۇرۇن دۈشمەنلەر بىلەن ئۇچرىشىشنى ۋە ئۇرۇشۇشنى ئارزۇ قىلغان ئىدىڭلار. مانا سىلەر ئارزۇ قىلغان ۋە تەلەپ قىلغان كۈن يېتىپ كەلدى. ئەمدى ئۇرۇش قىلىشىڭلار ۋە سەۋر قىلىشىڭلار لازىم. ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى بايان قىلىنىدۇ: «سىلەر دۈشمەن بىلەن ئۇچرىشىشنى ئارزۇ قىلماڭلار ۋە اللە تائالادىن خاتىرجەملىكنى سوراڭلار. ئەگەر سىلەر دۈشمەن بىلەن ئۇچراشساڭلار سەۋر قىلىڭلار. بىلىڭلاركى، جەننەت قىلىچنىڭ سايىسى ئاستىدىدۇر». شۇڭا اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**مانا ئۇنى ئۆز كۆزۈڭلار بىلەن كۆردۈڭلار (ئەمدى نېمىشقا مەغلۇپ بولىسىلەر؟)**﴾ يەنى كىشىلەرنىڭ ئۇرۇشۇش ئۈچۈن سەپ تۈزگەن، قىلىچ ــ شەمشەرلەرنىڭ يالتىرىغان ۋە نەيزىلەرنىڭ گىرەلىشىپ كەتكەن ۋاقتىدا ئۆلۈمنى ئۆز كۆزۈڭلار بىلەن كۆردۈڭلار.

* * * * * * *

وَمَا مُحَمَّدٌ إِلَّا رَسُولٌ قَدْ خَلَتْ مِن قَبْلِهِ ٱلرُّسُلُ ۚ أَفَإِي۟ن مَّاتَ أَوْ قُتِلَ ٱنقَلَبْتُمْ عَلَىٰٓ أَعْقَـٰبِكُمْ ۚ
وَمَن يَنقَلِبْ عَلَىٰ عَقِبَيْهِ فَلَن يَضُرَّ ٱللَّهَ شَيْـًٔا ۗ وَسَيَجْزِى ٱللَّهُ ٱلشَّـٰكِرِينَ ﴿١٤٤﴾ وَمَا كَانَ لِنَفْسٍ
أَن تَمُوتَ إِلَّا بِإِذْنِ ٱللَّهِ كِتَـٰبًا مُّؤَجَّلًا ۗ وَمَن يُرِدْ ثَوَابَ ٱلدُّنْيَا نُؤْتِهِۦ مِنْهَا وَمَن يُرِدْ ثَوَابَ
ٱلْـَٔاخِرَةِ نُؤْتِهِۦ مِنْهَا ۚ وَسَنَجْزِى ٱلشَّـٰكِرِينَ ﴿١٤٥﴾ وَكَأَيِّن مِّن نَّبِىٍّ قَـٰتَلَ مَعَهُۥ رِبِّيُّونَ كَثِيرٌ فَمَا وَهَنُوا۟
لِمَآ أَصَابَهُمْ فِى سَبِيلِ ٱللَّهِ وَمَا ضَعُفُوا۟ وَمَا ٱسْتَكَانُوا۟ ۗ وَٱللَّهُ يُحِبُّ ٱلصَّـٰبِرِينَ ﴿١٤٦﴾ وَمَا كَانَ قَوْلَهُمْ
إِلَّآ أَن قَالُوا۟ رَبَّنَا ٱغْفِرْ لَنَا ذُنُوبَنَا وَإِسْرَافَنَا فِىٓ أَمْرِنَا وَثَبِّتْ أَقْدَامَنَا وَٱنصُرْنَا عَلَى ٱلْقَوْمِ
ٱلْكَـٰفِرِينَ ﴿١٤٧﴾ فَـَٔاتَىٰهُمُ ٱللَّهُ ثَوَابَ ٱلدُّنْيَا وَحُسْنَ ثَوَابِ ٱلْـَٔاخِرَةِ ۗ وَٱللَّهُ يُحِبُّ ٱلْمُحْسِنِينَ ﴿١٤٨﴾

*مۇھەممەد پەقەت بىر پەيغەمبەردۇر، ئۇنىڭدىن بۇرۇن كۆپ پەيغەمبەرلەر ئۆتتى (ئۇلارنىڭ بەزىلىرى ئۆز ئەجىلى بىلەن ئۆلگەن، بەزىلىرى باشقىلار تەرىپىدىن ئۆلتۈرۈلگەن)؛ ئۇ ۋاپات بولسا ياكى ئۆلتۈرۈلسە، ئارقاڭلارغا يېنىۋالامسىلەر؟ (يەنى ئىماندىن يېنىپ مۇرتەد بولامسىلەر؟) كىمكى ئارقىسىغا يېنىۋالىدىكەن (يەنى مۇرتەد بولىدىكەن)، ئۇ اللە غا قىلچە زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ. اللە شۈكۈر قىلغۇچىلارنى مۇكاپاتلايدۇ﴿144﴾. ھېچ كىشى اللە نىڭ ئىزنىسىز ئۆلمەيدۇ، اللە ھەر ئادەمنىڭ ئەجىلىنى پۈتۈۋەتكەن (ئادەمنىڭ ئۆمرىنى قورقۇنچاقلىق ئۇزارتالمايدۇ، باتۇرلۇق قىسقارتالمايدۇ). كىمكى دۇنيا ساۋابىنى كۆزلىسە، ئۇنىڭغا دۇنيانىڭ ساۋابىنى بېرىمىز (ئۇنىڭ ئاخىرەتلىكتىن نېسىۋىسى بولمايدۇ)؛ كىمكى*

[1] سۈرە بەقەرە 214 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە ئەنكەبۇت 1 ــ 2 ـ ئايەتلەر .

*ئاخىرەتنىڭ ساۋابىنى كۆزلىسە، ئۇنىڭغا ئاخىرەتنىڭ ساۋابىنى بېرىمىز، شۈكۈر قىلغۇچىلارنى مۇكاپاتلايمىز﴿145﴾. نۇرغۇن پەيغەمبەرلەر بىلەن كۆپلىگەن خۇداگۇي ئۆلىمالار بىرلىكتە جەڭ قىلدى. ئۇلار الله يولىدا يەتكەن كۈلپەتلەردىن روھسىزلانمىدى، بوشاشمىدى، باش ئەگمىدى، الله ئۆزىنىڭ يولىدا دۇچ كەلگەن قىيىنچىلىقلارغا چىداشلىق بەرگۈچىلەرنى دوست تۇتىدۇ﴿146﴾. ئۇلارنىڭ سۆزى پەقەت: «پەرۋەردىگارىمىز! گۇناھلىرىمىزنى، ئىشىمىزدا چەكتىن ئاشقانلىقىمىزنى مەغپىرەت قىلغىن، قەدەملىرىمىزنى (جەڭ مەيدانىدا) مۇستەھكەم قىلغىن ۋە كاپىر قەۋمگە قارشى بىزگە ياردەم بەرگىن» دېگەندىن باشقا بولمىدى﴿147﴾. الله ئۇلارغا دۇنيانىڭ ساۋابىنى (يەنى دۈشمەنلەر ئۈستىدىن غەلىبە قىلىشنى) ۋە ئاخىرەتنىڭ ياخشى ساۋابىنى (يەنى جەننەت ۋە ئۇنىڭ نېمەتلىرىنى) ئاتا قىلدى، الله ياخشىلىق قىلغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ﴿148﴾.*

## ئۇھۇد ئۇرۇشىدا "پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆلۈپ كەتتى" دەپ خەۋەر تارقالغان چاغدىكى ھالەتلەر توغرىسىدا

ئۇھۇد ئۇرۇشىدا مۇسۇلمانلار يېڭىلىپ، بەزىلىرى شېھىت بولغان ئىدى. شەيتان: مۇھەممەد ئۆلتۈرۈلدى، دەپ ۋاقىرىدى. ئىبنى قۇمئە دېگەن كىشى مۇشرىكلارنىڭ يېنىغا: مەن مۇھەممەدنى ئۆلتۈرۈۋەتتىم، دەپ باردى. شۇنىڭ بىلەن بۇ خەۋەر نۇرغۇن كىشىلەرنىڭ دىللىرىدا گۇمان پەيدا قىلدى. ھەتتا ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەقىقەتەن ئۆلتۈرۈلگەنلىكىگە ئىشىنىپمۇ قالدى ۋە الله تائالا بايان قىلغىنىدەك بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەرنىڭ ئۆلتۈرۈلگىنىدەك پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاممۇ ئۆلتۈرۈلۈپتۇ دەپ ئويلىدى. شۇنىڭ بىلەن مۇسۇلمانلارنىڭ ئىچىدە روھسىزلىق ۋە بوشاڭلىق ھالىتى كۆرۈلدى.

بۇ ھەقتە الله تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: **﴿مۇھەممەد پەقەت بىر پەيغەمبەردۇر، ئۇنىڭدىن بۇرۇن كۆپ پەيغەمبەرلەر ئۆتتى (ئۇلارنىڭ بەزىلىرى ئۆزئەجىلى بىلەن ئۆلگەن، بەزىلىرى باشقىلار تەرىپىدىن ئۆلتۈرۈلگەن)﴾** يەنى ئۇ پەيغەمبەرلەر، مۇقەددەس ۋەزىپىنى ئۈستىگە ئېلىشتا ۋە پەيغەمبەرنىڭمۇ ئۆلتۈرۈلىدىغانلىقىدا، مۇھەممەد ئۇچۇن نەمۇنىدۇر.

ئىبنى ئەبۇنەجىيھ، ئاتىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مۇھاجىرلاردىن بىر كىشى، قانغا مىلىنىپ ياتقان بىر ئەنسارىنىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ، ئۇنىڭغا: ئى پالانى! سەن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆلتۈرۈلگەنلىكىنى ئاڭلىدىڭمۇ، دېدى. ئەنسارى: ئەگەر مۇھەممەد ئۆلتۈرۈلگەن بولسا ئۇ مەقسىتىگە يەتتى. سىلەر ئۆزەڭلەرنىڭ دىنىڭلارنى قوغداپ ئۇرۇش قىلىڭلار، دېدى. ئاندىن الله تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: **﴿مۇھەممەد پەقەت بىر پەيغەمبەردۇر، ئۇنىڭدىن بۇرۇن كۆپ پەيغەمبەرلەر ئۆتتى (ئۇلارنىڭ بەزىلىرى ئۆزئەجىلى بىلەن ئۆلگەن، بەزىلىرى باشقىلار تەرىپىدىن ئۆلتۈرۈلگەن)﴾**.

ئاندىن الله تائالا، چۈشكۈنلەشكەن كىشىلەرنى ئەيىبلەپ مۇنداق دېدى: **﴿ئۇ ۋاپات بولسا ياكى ئۆلتۈرۈلسە، ئارقاڭلارغا يېنىۋالامسىلەر؟ (يەنى ئىماندىن يېنىپ مۇرتەد بولامسىلەر؟) كىمكى ئارقىسىغا يېنىۋالىدىكەن (يەنى مۇرتەد بولىدىكەن)، ئۇ الله غا قىلچە زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ. الله شۈكۈر قىلغۇچىلارنى مۇكاپاتلايدۇ﴾** يەنى شۈكرى قىلغۇچىلار دېگەن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بويسۇنغان، ئۇنىڭ دىنىنى قوغداپ ئۇرۇش قىلغان، تىرىك بولسۇن ياكى ئۆلۈك بولسۇن ئۇنىڭ يولىغا ئەگەشكەن كىشىلەردۇر.

بەزى كىتابلاردا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغاندا، ئەبۇبەكرى سىددىق رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ بۇ ئايەتنى ئوقۇغانلىقى بايان قىلىنىدۇ. ئىمام بۇخارى، ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى

رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغاندا ئەبۇبەكرى سەنھ دېگەن يەردىكى ئۆيىدىن ئاتقا مىنىپ كەلدى. ئۇ ئاتتىن چۈشۈپ مەسچىتكە كىرىپ، كىشىلەرگە گەپ قىلماستىن ئۇدۇل ئائىشەنىڭ ئۆيىگە كىردى. ئۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ جەسىتىنىڭ قېشىغا بارماقچى بولدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پاختىدىن توقۇلغان بىر پارچە رەخت بىلەن يېپىپ قويۇلغان ئىدى. ئەبۇبەكرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يۈزىنى ئېچىپ ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۆزىنى تاشلاپ يۈزلىرىگە سۆيدى ۋە يىغلاپ تۇرۇپ: ئاتا ـ ئانام ساڭا پىدا بولسۇن. اللە نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، اللە تائالا سېنى ئىككى قېتىم ئۆلتۈرمەيدۇ، ئەمما ساڭا يېزىلغان بۇ ئۆلۈم سېنى دۇنيادىن ئېلىپ كەتتى»[1].

زۆھرى، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۆمەر كىشىلەرگە سۆز قىلىۋاتاتتى، ئەبۇبەكرى چىقىپ: ئى ئۆمەر! ئولتۇر، دېدى. ئۆمەر ئولتۇرغىلى ئۇنىمىدى. كىشىلەر ئۆمەرنى تاشلاپ قويۇپ ئەبۇبەكرىنىڭ قېشىغا باردى. ئەبۇبەكرى اللە تائالاغا ھەمدۇسانا ئېيتقاندىن كېيىن سۆزىنى باشلاپ مۇنداق دېدى: ئەگەر كىمكى مۇھەممەدكە ئىبادەت قىلىدىكەن، مۇھەممەد راستىنلا ئۆلدى. كىمكى اللە تائالاغا ئىبادەت قىلىدىكەن، ھەقىقەتەن اللە تىرىكتۇر ئۇ مەڭگۈ ئۆلمەيدۇ دەپ اللە تائالانىڭ تۆۋەندىكى ئايىتىنى ئوقۇدى: ﴿**مۇھەممەد پەقەت بىر پەيغەمبەردۇر، ئۇنىڭدىن بۇرۇن كۆپ پەيغەمبەرلەر ئۆتتى (ئۇلارنىڭ بەزىلىرى ئۆز ئەجىلى بىلەن ئۆلگەن، بەزىلىرى باشقىلار تەرىپىدىن ئۆلتۈرۈلگەن)؛ ئۇ ۋاپات بولسا ياكى ئۆلتۈرۈلسە، ئارقاڭلارغا يېنىۋالامسىلەر؟ (يەنى ئىماندىن يېنىپ مۇرتەد بولامسىلەر؟) كىمكى ئارقىسىغا يېنىۋالىدىكەن (يەنى مۇرتەد بولىدىكەن)، ئۇ اللە غا قىلچە زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ. اللە شۈكۈر قىلغۇچىلارنى مۇكاپاتلايدۇ**﴾».

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: اللە نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئەبۇبەكرى بۇ ئايەتنى ئوقۇغانغا قەدەر، كىشىلەر خۇددى اللە تائالانىڭ بۇ ئايەتنى چۈشۈرگىنىنى بىلمەيدىغاندەك، ئۇ ئايەتنى ئەبۇبەكرىدىن قوبۇل قىلىشتى. ئۇنى ئاڭلىغان ھەر بىر كىشى بۇ ئايەتنى ئوقۇپ چىقتى.

سەئىد ئىبنى مۇسەييىب ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «اللە نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئەبۇبەكرى بۇ ئايەتنى ئوقۇغاندا مەن بۇ ئايەتنى خۇددى تۇنجى قېتىم ئەبۇبەكرىدىن ئاڭلىغاندەك ئورنۇمدىلا قېتىپ قالدىم. ھەتتا ئىككى پۇتۇم تىترەپ يەرگە يىقىلىپ چۈشتۈم».

﴿**ھېچ كىشى اللە نىڭ ئىزنىسىز ئۆلمەيدۇ، اللە ھەر ئادەمنىڭ ئەجىلىنى پۈتۈۋەتكەن (ئادەمنىڭ ئۆمرىنى قورقۇنچاقلىق ئۇزارتالمايدۇ، باتۇرلۇق قىسقارتالمايدۇ)**﴾ يەنى بىر كىشى اللە تائالانىڭ ئۇنىڭغا بېكىتىپ بەرگەن ياشاش مۇددىتىنى ياشاپ بولۇپ ئۆلىدۇ. شۇڭا اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**اللە ھەر ئادەمنىڭ ئەجىلىنى پۈتۈۋەتكەن**﴾.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى تۆۋەندىكى ئايەتنىڭ مەنىسىگە ئوخشاش: ﴿**ھەرقانداق ئادەمنىڭ ئۆمرىنىڭ ئۇزۇن ياكى قىسقا بولۇشى لەۋھۇلمەھپۇزدا يېزىلغان**﴾[2] ﴿**اللە سىلەرنى (يەنى سىلەرنىڭ ئاتاڭلار ئادەمنى) لايدىن ياراتتى، ئاندىن ئەجەلىڭلارنى بېكىتتى، سىلەرنىڭ تىرىلىدىغان ) ۋاقتىڭلار اللە نىڭ دەرگاھىدا مەلۇمدۇر**﴾[3].

---

[1] ئەبۇ بەكرىنىڭ مۇنداق دېيىشى ساھابىلارنىڭ نەزىرىدە پەيغەمبەر دېگەن ئۆلمەيدۇ. ئۇنداق بولغان ئىكەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامۇ ئۆلمىدى دېگەن قاراش بار ئىدى. شۇڭا ئەبۇ بەكرى يۇقىرىقى سۆزنى قىلغان.
[2] سۈرە فاتىر 11 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە ئەنئام 2 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

بۇ ئايەتلەر قورقۇنچاقلارنى جىھاد قىلىشقا رىغبەتلەندۇرۇش مەقسەت قىلىنغاندۇر. چۈنكى، ئۇرۇشتا ئالدىغا ئىلگىرىلەش ۋە كەينىگە چېكىنىش (بىركىشىنىڭ) ئۆمرىنى قىسقارتالمايدۇ ۋە ئۇزارتالمايدۇ. بۇ ھەقتە ئىبنى ئەبۇھاتەم، ھەبىب ئىبنى سۇھباننىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مۇسۇلمانلارنىڭ ئىچىدىن ھۇجر ئىبنى ئەدىي ئىسىملىك بىر كىشى (مۇسۇلمانلارغا)، سىلەرنى ئاۋۇ دۈشمەنلەرنىڭ يېنىغا بۇ سۇزۇك سۇدىن يەنى دەجلە دەرياسىدىن ئۆتۈشۈشلاردىن نېمە توسۇپ قويىدى؟ دەپ بۇ ئايەتنى ئوقۇدى **﴿ھېچ كىشى اللہ نىڭ ئىزنىسىز ئۆلمەيدۇ، اللہ ھەر ئادەمنىڭ ئەجىلىنى پۈتۈۋەتكەن (ئادەمنىڭ ئۆمرىنى قورقۇنچاقلىق ئۇزارتالمايدۇ، باتۇرلۇق قىسقارتالمايدۇ)﴾** ئاندىن ئېتى بىلەن دەجلە دەرياسىغا بۆسۈپ كىردى. ئۇنىڭ كەينىدىن باشقا كىشىلەرمۇ بۆسۈپ كىردى. دۈشمەنلەر ئۇلارنى كۆرۈپ دىۋە (كەلدى) دېيىشىپ (ئارقىلىرىغا) قېچىپ كەتتى.

**﴿كىمكى دۇنيا ساۋابىنى كۆزلىسە، ئۇنىڭغا دۇنيانىڭ ساۋابىنى بېرىمىز (ئۇنىڭ ئاخىرەتلىكتىن نېسىۋىسى بولمايدۇ)؛ كىمكى ئاخىرەتنىڭ ساۋابىنى كۆزلىسە، ئۇنىڭغا ئاخىرەتنىڭ ساۋابىنى بېرىمىز﴾** يەنى بىر كىشىنىڭ قىلغان ئەمەلى پەقەت دۇنيا ئۈچۈنلا بولسا، ئۇ دۇنيادىن اللہ تائالا ئۇنىڭغا تەقدىر قىلىپ بەرگەنگە ئېرىشىدۇ. ئۇنىڭغا ئاخىرەتتە ھېچقانداق نەرسە بېرىلمەيدۇ. بىر كىشى قىلغان ئەمەلى بىلەن ئاخىرەتنى كۆزلىسە اللہ تائالا ئۇنىڭغا ئاخىرەتلىكنى ۋە دۇنيالىقنى بېرىدۇ.

اللہ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿كىمكى (ئۆزىنىڭ ئەمەلى بىلەن) ئاخىرەتنىڭ ساۋابىنى كۆزلىسە، ئۇنىڭ ساۋابىنى زىيادە بېرىمىز، كىمكى (ئەمەلى بىلەن) دۇنيانىڭ مەنپەئىتىنى كۆزلىسە، (ئۇنىڭ تىلىگەن) مەنپەئىتىنىڭ بەزىسىنى بېرىمىز، ئۇنىڭغا ئاخىرەتتە (ساۋابتىن) ھېچ نېسىۋە يوق﴾[1]، ﴿بىز دۇنيانى كۆزلىگەنلەر ئىچىدىن خالىغان ئادەمگە (ئۇنىڭ خالىغىنىنى ئەمەس) بىزنىڭ خالىغىنىمىزنى بېرىمىز، ئاندىن ئۇنى (ئاخىرەتتە) جەھەننەم بىلەن جازالايمىز، جەھەننەمگە ئۇ خارلانغان، (اللہ نىڭ رەھمىتىدىن) قوغلانغان ھالدا كىرىدۇ. كىمكى ئاخىرەتنى كۆزلەيدىكەن ۋە مۆمىن بولۇپ ئاخىرەتكە لايىق ئەمەللەرنى قىلىدىكەن، مۇنداق ئادەملەرنىڭ قىلغان ئەمەلى (اللہ نىڭ دەرگاھىدا) قوبۇل بولىدۇ﴾[2].

**﴿شۈكۈر قىلغۇچىلارنى مۇكاپاتلايمىز﴾** يەنى بىز شۈكۈر قىلغۇچىلارغا ئۇلارنىڭ قىلغان شۈكرىسىگە ۋە ئەمەلىگە قارىتا دۇنيا ـ ئاخىرەتتە رەھمىتىمىز ۋە مەرھەمىتىمىزدىن ئاتا قىلىمىز.

ئاندىن اللہ تائالا مۆمىنلەرنىڭ ئۇھۇد ئۇرۇشىدا يەتكەن مۇسىبىتىگە تەسەللىي بېرىپ مۇنداق دېدى: **﴿نۇرغۇن پەيغەمبەرلەر بىلەن كۆپلىگەن خۇداگۇي ئۆلىمالار بىرلىكتە جەڭ قىلدى﴾** بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئوخشىمىغان كۆز ـ قاراشلار بار. ئۇلار تۆۋەندىكىلەر: بىرىنچى، ئۇنىڭ مەنىسى نۇرغۇنلىغان پەيغەمبەرلەر ئۆلتۈرۈلدى. ئۇ پەيغەمبەرلەر بىلەن ئۇلارنىڭ ساھابىلىرىدىنمۇ بىرمۇنچىلىرى ئۆلتۈرۈلدى. ئىبنى جەرىر بۇنى توغرا دەپ قارىدى. ئىككىنچى، ئۇنىڭ مەنىسى نۇرغۇنلىغان پەيغەمبەرلەرنىڭ ساھابىلىرى، ئۇلارنىڭ كۆز ـ ئالدىدا ئۆلتۈرۈلدى. ئىبنى ئىسھاقنىڭ "مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ تەرجىمىھالى" دېگەن كىتابىدىكى سۆزى باشقا بىر مەنىنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ. يەنى نۇرغۇن پەيغەمبەرلەرگە ئۆلۈم مۇسىبىتى كەلدى. ئۇلار بىلەن بىللە بولغان كىشىلەر ئۆزلىرىنىڭ

---

[1] سۈرە شۇرا 20 ـ ئايەت.
[2] سۈرە ئىسرا 18 ـ 19 ـ ئايەتلەر.

پەيغەمبەرلىرى ئۆلتۈرۈلگەندىن كېيىن روھسىزلانمىدى، دۈشمەنلىرى بىلەن ئۇرۇشۇشتىن بوشاشمىدى، الله ۋە دىنىنىڭ يولىدا جىھاد قىلىشتا كۈلپەتلەرگە باش ئەگمىدى. مانا بۇ ھەقىقىي سەۋردۇر.

**﴿الله ئۆزىنىڭ يولىدا دۇچ كەلگەن قىيىنچىلىقلارغا چىداشلىق بەرگۈچىلەرنى دوست تۇتىدۇ﴾**

سۈھەيل دېگەن كىشى بۇ سۆزنى قۇۋەتلىدى. الله تائالانىڭ: **﴿نۇرغۇن پەيغەمبەرلەر بىلەن كۆپلىگەن خۇداگۇي ئۆلىمالار بىرلىكتە جەڭ قىلدى﴾** دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسىگە قارىغاندا، بۇ سۆزنىڭمۇ توغرا تەرىپى باردۇر. شۇنىڭدەك ئۇمەۋى دېگەن كىشى بۇ سۆزنى غازات توغرىسىدىكى كىتابىدا، مۇھەممەد ئىبنى ئىبراھىمنىڭ كىتابىدىن مىسال قىلىپ كەلتۈردى.

سۇفيان سەۋرى، ئىبنى مەسئۇدنىڭ **﴿كۆپلىگەن خۇداگۇي ئۆلىمالار﴾** دېگەن ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە: «مىڭلارچە دېگەنلىك بولىدۇ» دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلدى. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما، مۇجاھىد سەئىد ئىبنى جۇبەير، ئىكرىمە، ھەسەن، قەتادە، سۇددى، رەبىيئ ۋە ئەتا خۇراسانىي قاتارلىقلار مۇنداق دەيدۇ: ناھايىتى كۆپ كىشىلەر، دېگەنلىك بولىدۇ.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئابدۇررازاق، ھەسەننىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: كۆپلىگەن ئالىملاردۇر. ھەسەندىن رىۋايەت قىلىنغان. يەنە بىر رىۋايەتتە: ئۇلار چىداملىق ۋە تەقۋادار ئالىملاردۇر. دېگەنلىكى بايان قىلىندى.

**﴿ئۇلار الله يولىدا يەتكەن كۈلپەتلەردىن روھسىزلانمىدى، بوشاشمىدى، باش ئەگمىدى﴾** الله تائالانىڭ **﴿بوشاشمىدى﴾** دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسى ھەققىدە، قەتادە ۋە رەبىيئ ئىبنى ئەنەس: (ئۇلار) ئۆزلىرىنىڭ پەيغەمبىرىنىڭ ئۆلتۈرۈلۈشى بىلەن بوشىشىپ كەتمىدى، دېگەنلىك بولىدۇ، دېدى. **﴿باش ئەگمىدى﴾** يەنى ئۇلار، الله نىڭ پەيغەمبىرى ئۇرۇش قىلغان يولدا ئۇرۇشۇپ، شېھىت بولۇپ كەتكۈچە، ئۆزلىرىنىڭ ئەقىدىسىدىن ۋە دىنىدىن ھەرگىز يانمىدى.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: ئۇلار باش ئەگمىدى. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە، سۇددى ۋە ئىبنى زەيد مۇنداق دەيدۇ: ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ دۈشمەنلىرىگە باش ئەگمىدى. **﴿الله ئۆزىنىڭ يولىدا دۇچ كەلگەن قىيىنچىلىقلارغا چىداشلىق بەرگۈچىلەرنى دوست تۇتىدۇ. ئۇلارنىڭ سۆزى پەقەت: «پەرۋەردىگارىمىز! گۇناھلىرىمىزنى، ئىشىمىزدا چەكتىن ئاشقانلىقىمىزنى مەغپىرەت قىلغىن، قەدەملىرىمىزنى (جەڭ مەيدانىدا) مۇستەھكەم قىلغىن ۋە كاپىر قەۋمگە قارشى بىزگە ياردەم بەرگىن» دېگەندىن باشقا بولمىدى. الله ئۇلارغا دۇنيانىڭ ساۋابىنى (يەنى دۈشمەنلەر ئۈستىدىن غەلىبە قىلىشنى) ۋە ئاخىرەتنىڭ ياخشى ساۋابىنى (يەنى جەننەت ۋە ئۇنىڭ نېمەتلىرىنى) ئاتا قىلدى، الله ياخشىلىق قىلغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ﴾.**

* * * * * * *

يَـٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُوٓاْ إِن تُطِيعُواْ ٱلَّذِينَ كَفَرُواْ يَرُدُّوكُمْ عَلَىٰٓ أَعْقَـٰبِكُمْ فَتَنقَلِبُواْ
خَـٰسِرِينَ ﴿١٤٩﴾ بَلِ ٱللَّهُ مَوْلَىٰكُمْ ۖ وَهُوَ خَيْرُ ٱلنَّـٰصِرِينَ ﴿١٥٠﴾ سَنُلْقِى فِى قُلُوبِ ٱلَّذِينَ كَفَرُواْ
ٱلرُّعْبَ بِمَآ أَشْرَكُواْ بِٱللَّهِ مَا لَمْ يُنَزِّلْ بِهِۦ سُلْطَـٰنًا ۖ وَمَأْوَىٰهُمُ ٱلنَّارُ ۚ وَبِئْسَ مَثْوَى ٱلظَّـٰلِمِينَ
﴿١٥١﴾ وَلَقَدْ صَدَقَكُمُ ٱللَّهُ وَعْدَهُۥٓ إِذْ تَحُسُّونَهُم بِإِذْنِهِۦ ۖ حَتَّىٰٓ إِذَا فَشِلْتُمْ وَتَنَـٰزَعْتُمْ فِى ٱلْأَمْرِ

وَعَصَيْتُم مِّنۢ بَعْدِ مَآ أَرَىٰكُم مَّا تُحِبُّونَ ۚ مِنكُم مَّن يُرِيدُ ٱلدُّنْيَا وَمِنكُم مَّن يُرِيدُ ٱلْءَاخِرَةَ ۚ
ثُمَّ صَرَفَكُمْ عَنْهُمْ لِيَبْتَلِيَكُمْ ۖ وَلَقَدْ عَفَا عَنكُمْ ۗ وَٱللَّهُ ذُو فَضْلٍ عَلَى ٱلْمُؤْمِنِينَ ﴿١٥٢﴾ ۞ إِذْ
تُصْعِدُونَ وَلَا تَلْوُۥنَ عَلَىٰٓ أَحَدٍ وَٱلرَّسُولُ يَدْعُوكُمْ فِىٓ أُخْرَىٰكُمْ فَأَثَٰبَكُمْ غَمًّۢا بِغَمٍّ
لِّكَيْلَا تَحْزَنُوا۟ عَلَىٰ مَا فَاتَكُمْ وَلَا مَآ أَصَٰبَكُمْ ۗ وَٱللَّهُ خَبِيرٌۢ بِمَا تَعْمَلُونَ ﴿١٥٣﴾

*ئى مۆمىنلەر! ئەگەر سىلەر كاپىرلارغا ئىتائەت قىلساڭلار، ئۇلار سىلەرنى ئارقاڭلارغا (يەنى كۇفرىغا) ياندۇرىدۇ، شۇنىڭ بىلەن زىيان تارتىپ قالىسىلەر﴿149﴾. ئۇنداق ئەمەس (يەنى ئۇلار سىلەرنىڭ ئىتائەت قىلىدىغان مەدەتكارىڭلار ئەمەس)، الله سىلەرنىڭ مەدەتكارىڭلاردۇر (ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىڭلار)، ئۇ ياردەم قىلغۇچىلارنىڭ ئەڭ ياخشىسىدۇر﴿150﴾. (ئىلاھلىقى) ھەققىدە ھېچبىر دەلىل چۈشۈرمىگەن نەرسىلەرنى (يەنى بۇتلارنى) اللهغا شېرىك قىلغانلىقلىرى ئۈچۈن، كاپىرلارنىڭ دىللىرىغا قورقۇنچ سالىمىز، ئۇلارنىڭ بارىدىغان جايى دوزاختۇر، زالىملارنىڭ جايى (يەنى دوزاخ) ھەققەتەن يامان جايدۇر﴿151﴾. الله سىلەرگە قىلغان (دۈشمىنىڭلارغا قارشى نۇسرەت ئاتا قىلىشتىن ئىبارەت) ۋەدىسىدە تۇردى؛ الله نىڭ ئىزنى بىلەن ئۇلارنى قىرىۋاتاتتىڭلار، الله سىلەر ياقتۇرىدىغان غەلىبىنى كۆرسەتكەندىن كېيىن زەئىپلىشىپ قالدىڭلار، پەيغەمبەرنىڭ ئەمرى توغرىسىدا جاڭجاللاشتىڭلار، (پەيغەمبەرنىڭ ئەمرىگە) بويسۇنمىدىڭلار، بەزىلىرىڭلار دۇنيانى كۆزلىدىڭلار، بەزىلىرىڭلار ئاخىرەتنى كۆزلىدىڭلار، ئاندىن الله سىناش ئۈچۈن سىلەردىن دۈشمەننى قايتۇردى (يەنى سىلەرنى غەلىبىدىن مەغلۇبىيەتكە يۈزلەندۈردى) ۋە سىلەرنى ھەققەتەن ئەپۇ قىلدى. الله مۆمىنلەرگە مەرھەمەت قىلغۇچىدۇر﴿152﴾. ئۆز ۋاقتىدا پەيغەمبەر (ئى الله نىڭ بەندىلىرى! مېنىڭ تەرىپىمگە كېلىڭلار، مەن رەسۇلۇللادۇرمەن، كىمكى جىھاد مەيدانىغا قايتسا، ئۇجەننەتكە كىرىدۇ دەپ) ئارقاڭلاردىن سىلەرنى چاقىرىپ تۇراتتى، سىلەر ھېچ كىشىگە قارىماي قاچاتتىڭلار، (بۇنىڭدىن كېيىن) قولۇڭلاردىن كەتكەن نەرسىگە (يەنى غەنىمەتكە)، بېشىڭلارغا كەلگەن مۇسىبەتكە (يەنى مەغلۇبىيەتكە) قايغۇرماسلىقىڭلار ئۈچۈن، الله سىلەرگە غەم ئۈستىگە غەم بەردى (يەنى سىلەرنى غەنىمەتتىن مەھرۇم قىلغانلىقىنىڭ ئۈستىگە مەغلۇبىيەت بىلەن جازالىدى). الله قىلمىشىڭلاردىن خەۋەرداردۇر﴿153﴾.*

## كاپىرلارغا بويسۇنۇشتىن توسۇش ۋە ئۇھۇد ئۇرۇشىدىكى يېڭىش ۋە يېڭىلىشنىڭ سەۋەبلىرى توغرىسىدا

الله تائالا مۆمىنلەرنى كاپىر ۋە مۇناپىقلارغا ئىتائەت قىلىشتىن ئاگاھلاندۇرىدۇ. (چۈنكى) ئۇلارغا ئىتائەت قىلىش دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ھالاك بولۇش يولىغا ئېلىپ بارىدۇ. شۇڭا الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئى مۆمىنلەر! ئەگەر سىلەر كاپىرلارغا ئىتائەت قىلساڭلار، ئۇلار سىلەرنى ئارقاڭلارغا (يەنى كۇفرىغا) ياندۇرىدۇ، شۇنىڭ بىلەن زىيان تارتىپ قالىسىلەر**﴾ ئاندىن الله تائالا مۆمىنلەرنى ئۆزىگە ئىتائەت قىلىشقا، ئۆزىدىن ياردەم سوراشقا ۋە ئۆزىگە تەۋەككۇل قىلىشقا بۇيرۇپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئۇنداق ئەمەس**

**(يەنى ئۇلار سىلەرنىڭ ئىتائەت قىلىدىغان مەدەتكارىڭلار ئەمەس)، اللہ سىلەرنىڭ مەدەتكارىڭلاردۇر (ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىڭلار)، ئۇ ياردەم قىلغۇچىلارنىڭ ئەڭ ياخشىسىدۇر﴾.**

ئاندىن اللہ تائالا: (مۇسۇلمانلارنىڭ) دۈشمەنلىرىنىڭ اللہ تائالاغا كاپىر بولغانلىقى ۋە شېرىك كەلتۈرگەنلىكى سەۋەبى بىلەن ئۇلارغا ئاخىرەتتە تەييارلاپ قويغان ئازاب ۋە مۇشەققەتلەر بىلەن بىللە دۇنيادا ئۇلارنىڭ دىللىرىغا دۇنيادا قورقۇنچ سالىدىغانلىقىدىن ۋە خار قىلىدىغانلىقىدىن مۆمىنلەرگە خۇش بېشارەت بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: **﴿(ئىلاھلىقى) ھەققىدە ھېچبىر دەلىل چۈشۈرمىگەن نەرسىلەرنى (يەنى بۇتلارنى) اللہ غا شېرىك قىلغانلىقلىرى ئۈچۈن، كاپىرلارنىڭ دىللىرىغا قورقۇنچ سالىمىز، ئۇلارنىڭ بارىدىغان جايى دوزاختۇر، زالىملارنىڭ جايى (يەنى دوزاخ) ھەقىقەتەن يامان جايدۇر﴾.**

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىمنىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندى: « ماڭا ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەردىن بىرسىگىمۇ بېرىلمىگەن بەش خىل ئالاھىدىلىك بېرىلدى: يەنە ماڭا بىر ئايلىق مۇساپە يىراقلىقتىكى (كاپىرلارنىڭ دىللىرىغا) قورقۇنچ سېلىش بىلەن ياردەم بېرىلدى. زېمىن مەسچىت ۋە پاكىز جاي قىلىپ بېرىلدى. غەنىمەتلەر ھالال قىلىندى. ماڭا شاپائەت قىلىش ئىمتىيازى بېرىلدى ۋە ھەر بىر پەيغەمبەر پەقەت ئۆزىنىڭ مىللىتىگە خاس ئەۋەتىلگەن بولسا، مەن ئومۇمىيۈزلۈك ھەممە كىشىلەرگە ئەۋەتىلدىم ».

**﴿اللہ سىلەرگە قىلغان (دۈشمىنىڭلارغا قارشى نۇسرەت ئاتا قىلىشتىن ئىبارەت) ۋەدىسىدە تۇردى؛ اللہ نىڭ ئىزنى بىلەن ئۇلارنى قىرىۋاتاتتىڭلار﴾** يەنى ئەتتىگەندە قىرىۋاتاتتىڭلار. **﴿اللہ سىلەر ياقتۇرىدىغان غەلىبىنى كۆرسەتكەندىن كېيىن زەئىپلىشىپ قالدىڭلار، پەيغەمبەرنىڭ ئەمرى توغرىسىدا جاڭجاللاشتىڭلار، (پەيغەمبەرنىڭ ئەمرىگە) بويسۇنمىدىڭلار، بەزىلىرىڭلار دۇنيانى كۆزلىدىڭلار، بەزىلىرىڭلار ئاخىرەتنى كۆزلىدىڭلار، ئاندىن اللہ سىناش ئۈچۈن سىلەردىن دۈشمەننى قايتۇردى (يەنى سىلەرنى غەلىبىدىن مەغلۇبىيەتكە يۈزلەندۈردى) ۋە سىلەرنى ھەقىقەتەن ئەپۇ قىلدى. اللہ مۆمىنلەرگە مەرھەمەت قىلغۇچىدۇر﴾** يەنى تاغ ئۈستىدىكى ئوقياچىلار قىلغاندەك، كاپىرلارنىڭ يېڭىلگەنلىكىنى كۆرۈپ ئولجىغا قىزىققانلىق سەۋەبى بىلەن اللہ تائالا سىلەرنى سىناش ئۈچۈن مەغلۇب قىلدى. كاپىرلارنىڭ سانى جىق ۋە تەييارلىق تولۇق بولغانلىقى، مۇسۇلمانلارنىڭ سانى ئاز ۋە تەييارلىقى بولمىغانلىقى ئۈچۈن، اللہ تائالا سىلەرنىڭ قىلمىشىڭلارنى كەچۈرۈۋەتتى.

ئىمام بۇخارى، بەرا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: « ئۇھۇد ئۇرۇشى بولغان كۈنى مۇشرىكلار بىلەن ئۇچراشتۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئوقياچىلاردىن تەركىب تاپقان بىر قىسىم ئەسكەرلەرنى (تاغ ئۈستىگە) ئورۇنلاشتۇردى ۋە ئۇلارغا ئابدۇللاھ ئىبنى جۇبەيرنى باشلىق قىلدى. ئۇلارغا: « ئەگەر سىلەر بىزنىڭ غەلىبە قىلغانلىقىمىزنى كۆرسەڭلارمۇ (ئورنۇڭلاردىن) مىدىرلىماڭلار. ئۇلارنىڭ بىزنىڭ ئۈستىمىزدىن غەلىبە قىلغانلىقىنى كۆرسەڭلارمۇ، بىزگە ياردەم بەرمەڭلار »[1] دېدى. بىز ئۇلار بىلەن جەڭ مەيدانىدا ئۇچراشقان ئىدۇق، دۈشمەنلەر ئالدىمىزدا قاچتى. ھەتتا بىز ئاياللارنىڭ پۇچقاقلىرىنى تۈرۈۋالغانلىقىدىن ئۇلارنىڭ (پۇتلىرىغا سالغان) خەل ـ خالخالىرىنىڭ كۆرۈنگەن ھالىتىدە تاغ تەرەپكە يۈگۈرگەنلىكىنى كۆردۇق. ئاندىن ئۇلار (يەنى تاغنىڭ ئۈستىدىكى ئوقياچى قىسىم) « ئولجا، ئولجا » دەپ توۋلىشىپ تاغدىن چۈشۈشكە تەمشەلگەندە، ئابدۇللاھ ئىبنى جۇبەير: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە: « ئورنىڭلاردىن مىدىرلىماڭلار دېگەن ئىدى » دېگەن بولسىمۇ، ئۇلار ئۇنىڭ گېپىنى

[1] يەنى بىزگە ياردەم بېرىمىز دەپ ئورنۇڭلاردىن قوزغىلىپ كەتمەڭلار.

ئاڭلىمىدى. مەغلۇبىيەت مۇسۇلمانلارغا يۈزلەندى. شۇنىڭ بىلەن ساھابىلاردىن 70 كىشى شېھىت بولدى. ئاندىن ئەبۇسۇفيان ئېگىزرەك بىر يەرگە چىقىپ: كىشىلەرنىڭ ئىچىدە مۇھەممەد بارمۇ؟ دەپ توۋلىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلىرىغا: «ئۇنىڭغا جاۋاب بەرمەڭلار» دېدى. ئاندىن: كىشىلەرنىڭ ئىچىدە ئەبۇقۇھافىنىڭ ئوغلى ئەبۇبەكرى بارمۇ؟ دەپ توۋلىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنىڭغا جاۋاب بەرمەڭلار» دېدى. ئاندىن ئۇ: كىشىلەرنىڭ ئىچىدە ئۆمەر ئىبنى خەتتاب بارمۇ؟ دەپ توۋلاپ، ھەقىقەتەن ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئۆلۈپتۇ، ئەگەر تىرىك بولغان بولسا ئەلۋەتتە جاۋاب بېرەتتى، دېدى. ئۆمەر ئۆزىنى تۇتۇۋالالماي: ئى الله نىڭ دۈشمىنى يالغان ئېيتتىڭ، ھەقىقەتەن الله سېنى غەمكىن قىلىدىغان نەرسىنى قالدۇرۇپ قويدى (يەنى الله سەن ئۆلۈپتۇ دېگەن كىشىلەرنى ئۆلۈمدىن ساقلىدى) دېدى. ئەبۇسۇفيان: ھۇبەل (يەنى بىر بۇتنىڭ ئىسمى) سەن ئۈستۈن بول، دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ساھابىلىرىغا): «ئۇنىڭغا جاۋاب بېرىڭلار» دېدى. ئۇلار بىز نېمە دەيمىز؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله ئۈستۈن ۋە كاتتا دەڭلار» دېدى. ئۇلار شۇنداق دېگەندە، ئەبۇسۇفيان: ئۇززا بىزنىڭ بۇتىمىز، سىلەرنىڭ ئۇززايىڭلار يوق دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنىڭغا جاۋاب بېرىڭلار» دېدى. ئۇلار: بىز نېمە دەيمىز؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الله بىزنىڭ مەدەتكارىمىز، لېكىن، سىلەرنىڭ مەدەتكارىڭلار يوق دەڭلار» دېدى. ئۇلار شۇنداق دېدى. ئەبۇسۇفيان يەنە: بۈگۈن سىلەر يېڭىلدىڭلار، بەدرى ئۇرۇشىدا بىز يېڭىلگەن ئىدۇق. تەڭگە ـ تەڭ بولدۇق. ئۇرۇش دېگەندە يېڭىش ـ يېڭىلىش بولۇپ تۇرىدۇ. سىلەر ئۆيەر ـ بۆيەرلىرى كېسىۋېتىلگەن ئۆلۈكلەرنى تاپساڭلار، مەندىن يامان گۇمان قىلماڭلار، ئۇلارنى مەن ئۇنداق قىلىشقا بۇيرۇمىغان، دېدى.

مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق، ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەيرىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: زۇبەير ئىبنى ئەۋام: مەن ھىندى ۋە ئۇنىڭ ئايال ھەمراھلىرىنىڭ پۇتلىرىدىكى خال ـ خالىلىرى ئوچۇق كۆرۈنگىدەك ھالەتتە ھېچنىمىسىنى ئالماي قاچقانلىقىنى كۆردۈم، (ئاندىن) بىز كاپىرلارنى قوغلىغاندا (تاغدىكى) ئوقياچىلار ئولجا يىغىشنى كۆزلەپ ئۇرۇش مەيدانىغا چۈشۈپ، بىزنىڭ كەينى تەرىپىمىزنى (كاپىرلارنىڭ) ئاتلىق قىسمىغا ئېچىپ بەردى، كاپىرلارنىڭ ئاتلىق قىسىملىرى، بىزنىڭ ئارقا تەرىپىمىزدىن (بېسىپ) كەلدى. بىرسى: شەكسىز مۇھەممەد ئۆلتۈرۈلدى، دەپ ۋاقىرىدى. ئاندىن بىز (كەينىمىزگە) ياندۇق. بىز كاپىرلارنىڭ تۇغ كۆتۈرىدىغان كىشىلىرىنى ئۆلتۈرۈپ، تۇغقا ئۇلارنىڭ ئىچىدىن بىرسىمۇ يېقىن كېلەلمەيدىغان ھالغا كەلگەن ۋاقىتتا، كاپىرلارنىڭ ئاتلىق قوشۇنى ئۈستىمىزگە باستۇرۇپ كەلدى. مۇشرىكلارنىڭ تۇغى تاكى ئۇنى ئەلقەمە ھارىسىيەنىڭ قىزى ئەمرە ئالغۇچە (يەرگە) تاشلىنىقلىق تۇردى. ئاندىن ئۇ تۇغنى قۇرەيشلىكلەرگە بەردى. قۇرەيشلىكلەر تۇغنى يۆگىدى.

**﴿ئاندىن الله سىناش ئۈچۈن سىلەردىن دۈشمەننى قايتۇردى (يەنى سىلەرنى غەلىبىدىن مەغلۇبىيەتكە يۈزلەندۈردى)﴾**. ئىبنى ئىسھاق مۇنداق دەيدۇ: ئەدىي ئىبنى نەججارنىڭ بالىلىرىدىن بىرى بولغان قاسىم ئىبنى ئابدۇراھمان ئىبنى رابىئە ماڭا مۇنداق دەپ بەردى: ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ تاغىسى ئەنەس ئىبنى نەزەر مۇجاھىد ۋە ئەنسارىلاردىن بولۇپ ئۆزلىرىنىڭ قوللىرىدىكى قوراللىرىنى تاشلىۋېتىپ تۇرغان بىر تۈكۈم كىشىلەرنىڭ ئىچىدە تۇرغان ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋە تەلھە ئىبنى ئۇبەيدۇللانىڭ قېشىغا كېلىپ: سىلەرگە نېمە بولدى؟ دېدى. ئۇلار: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆلتۈرۈلدى، دېدى.

ئەنەس ئىبنى نەزەر: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆلتۈرۈلگەندىن كېيىن ياشاپ نېمە قىلىسىلەر؟ قوپۇڭلار ئۇ ئۆلگەن يولدا سىلەرمۇ ئۆلۈڭلار، دېدى. ئاندىن دۈشمەن تەرەپكە قاراپ ئاتلىنىپ، ھەتتا شېھىت بولۇپ كەتكىچىلىك دۈشمەن بىلەن ئۇرۇشتى.

ئىمام بۇخارى ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مېنىڭ تاغام ئەنەس ئىبنى نەزەر بەدرى ئۇرۇشىدا يوق ئىدى. ئۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بىرىنچى قېتىملىق قىلغان ئۇرۇشىغا قاتنىشالماپتىمەن، ئەگەر الله تائالا مېنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە مۇشرىكلارغا قارشى ئۇرۇش قىلىشقا نېسىپ قىلسا، ئەلۋەتتە مېنىڭ قانداق ئىش قىلىدىغانلىقىمنى الله تائالا كۆرسىتەتتى، دېدى. ئۇ ئۇھۇد ئۇرۇشىغا قاتناشتى. ئۇ كۈنى مۇسۇلمانلار يېڭىلىپ قاچتى. ئۇ: ئى الله! ھەقىقەتەن مەن ئۇلارنىڭ قىلغان ئىشىدىن (يەنى مۇسۇلمانلار قېچىپ كەتكەنلىكىدىن) ساڭا ئۆزرە ئېيتىمەن، مەن كاپىرلارنىڭ ئىشىدىن ئادا ـ جۇدا بولىمەن دېدى ـ دە، قىلىچىنى كۆتۈرۈپ (دۈشمەن تەرەپكە) ئىلگىرىلەپ ماڭدى، ئۇ سەئد ئىبنى مۇئازغا يولۇقۇپ (ئۇنىڭغا) ئى سەئىد! نەگە ماڭىدىڭ؟ مەن ھەقىقەتەن ئۇھۇد تەرەپتىن جەننەتنىڭ پۇرىقىنى پۇراۋاتىمەن دەپ كاپىرلارنىڭ سېپىگە ئىلگىرىلەپ كىرىپ ئۇرۇشۇپ شېھىت بولدى. (ئۇنى) ئۇنىڭ ئايال بىر تۇغقىنى بارماقلىرى ياكى (ئۇنىڭ بەدەنلىرىدە بولغان) بىرەر ئالامىتى ئارقىلىق تونۇۋالمىغۇچىلىك (ئۇنىڭ جەستىنى ھېچكىم) تونىيالمىدى. ئۇنىڭ 80 نەچچە يېرى نەيزە، قىلىچ ۋە ئوقيا بىلەن يارىلانغان ئىدى.

## ئۇھۇد ئۇرۇشىدا مۇسۇلمانلارغا يەتكەن مەغلۇبىيەتنى بايان قىلىش توغرىسىدا

﴿**كىمكى جىھاد مەيدانىغا قايتسا، ئۇجەننەتكە كىرىدۇ دەپ) ئارقاڭلاردىن سىلەرنى چاقىرىپ تۇراتتى، ئۆز ۋاقتىدا پەيغەمبەر (ئى الله نىڭ بەندىلىرى! مېنىڭ تەرىپىمگە كېلىڭلار، مەن رەسۇلۇللادۇرمەن**﴾ يەنى سىلەر دۈشمەندىن قورقۇپ تاغ تەرەپكە قاچقان ۋاقىتلاردا، پەيغەمبەر سىلەرنىڭ قاچماي، دۈشمەنگە قايتا ھۇجۇم قىلىشىڭلار ئۈچۈن كەينىڭلاردىن چاقىرىپ تۇراتتى. بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە سۇددى: ئۇھۇد ئۇرۇشىدا مۇشرىكلار مۇسۇلمانلارغا قاتتىق بىر ھۇجۇم قىلىپ ئۇلارنى يېڭىۋالغاندا، مۇسۇلمانلارنىڭ بەزىلىرى مەدىنىگە كىرىۋالدى ۋە ئۇلارنىڭ بەزىسى تاغ ئۈستىدىكى قۇرام تاش تەرەپكە مېڭىپ، ئۇنىڭ ئۈستىگە چىقىۋالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىشىلەرنى: «مەن تەرەپكە كېلىڭلار، ئى الله نىڭ بەندىلىرى! مەن تەرەپكە كېلىڭلار، ئى الله نىڭ بەندىلىرى!» دەپ چاقىرىشقا باشلىدى. ئاندىن الله تائالا ئۇلارنىڭ تاغقا چىقىۋالغانلىقىنى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇلارنى چاقىرىغانلىقىنى بايان قىلىپ يۇقىرىقى ئايەتنى چۈشۈردى. ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما، قەتادە، رەبىيئ ۋە ئىبنى زەيد قاتارلىقلارمۇ مۇشۇنىڭغا ئوخشاش بايان قىلدى.

## ئەنسارى ۋە مۇھاجىرلارنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى قوغدىغانلىقى توغرىسىدا

ئىمام بۇخارى، قەيس ئىبنى ئەبۇھازىمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ مەن ئۇھۇد ئۇرۇشىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى قوغداش ئۈچۈن تەلھەنىڭ قولىنىڭ يارىلانغانلىقىنى كۆردۈم[1].

---

[1] يەنى قولىغا تەككەن ئوقيا ۋە قىلىچلارنىڭ زەربىلىرىدىن ئۇنىڭ قولى يارىلانغان ئىدى

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم، ئەبۇئوسمان نەھدىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (كاپىرلار بىلەن) ئۇرۇش قىلىۋاتقان مەزگىلدىكى بەزى ۋاقىتلىرىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە تەلھە ئىبنى ئۇبەيدۇللاھ ۋە سەئىدتىن باشقىلار قالمىغان ئىدى».

سەئىد ئىبنى مۇسەييەب سەئىد ئىبنى ئەبۇۋاققاسنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۇھۇد ئۇرۇشىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا ئۆزىنىڭ ئوقيالىرىنى چىقىرىپ بېرىپ: «ئاتا ـ ئانام ساڭا پىدا بولسۇن! (كاپىرلارنى) ئاتقىن» دېدى.

سەئىد ئىبنى ئەبۇۋاققاس يەنە مۇنداق دەيدۇ: مەن ئۇھۇد ئۇرۇشى كۈنى ئۈستىدە ئاق كىيىم بار ئىككى كىشىنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوڭ ۋە سول يېنىدا تۇرۇپ، ئۇنى قوغداپ ناھايىتى قاتتىق ئۇرۇش قىلغانلىقىنى كۆردۈم. مەن ئۇ ئىككىسىنى ئۇ كۈندىن بۇرۇن كۆرمىگەن ئىدىم ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنمۇ كۆرمىدىم ئۇ ئىككىسى بولسا جىبرىئىل بىلەن مىكائىل ئەلەيھىسسالاملاردۇر.

ئەبۇئەسۋەد، ئۇرۋە ئىبنى زۇبەيرىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بەنۇجەمھەنىڭ قېرىندىشى ئۇبەي ئىبنى خەلەف مەككىدىكى چاغدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئۆلتۈرۈشكە قەسەم ئىچتى. ئۇنىڭ قەسەم ئىچكەنلىكىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خەۋەر تاپتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەگەر الله خالىسا بەلكى، مەن ئۇنى ئۆلتۈرىمەن» دېدى. ئۇھۇد ئۇرۇشى بولغاندا ئۇبەي: ئەگەر مۇھەممەد ساق قالسا، مەن ساق قالمايمەن دەپ نىقابىنى تاقاپ (يەنى تۆمۈر چاپان ۋە تۆمۈر قالپاقنى كىيىپ) ئۇرۇشقا كىردى. ئۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن ھۇجۇم قىلدى. بۇ چاغدا بەنۇئابدۇددارنىڭ قېرىندىشى مۇسئەب ئىبنى ئۇمەير تېنى بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى قوغداش ئۈچۈن ئۇبەي ئىبنى خەلەفنىڭ ئالدىغا چىقتى ۋە شېھىت بولدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇبەي ئىبنى خەلەفنىڭ بوينىنى (ئۇنىڭ كىيگەن) تۆمۈر چاپىنى بىلەن تۆمۈر قالپىقىنىڭ ئارىلىقىدىكى يوچۇقتىن كۆرۈپ، ئۇ يەرگە نەيزىسىنى تىقتى، شۇنىڭ بىلەن ئۇ ئېتىدىن يەرگە يىقىلدى. ئۇنىڭ نەيزە تىقىلغان يېرىدىن ھېچقانداق قان چىقمىدى. ئۇنىڭ قېشىغا ئۆز ئادەملىرى كېلىپ، ئۇنى ئېلىپ كەتتى. ئۇ خۇددى كالىدەك ھۆكۈرەيتتى. ئۇنىڭ ئادەملىرى ئۇنىڭغا: نېمىگە شۇنچە ئازابلىنىسەن؟ ناھايىتى، ئازراق جىرىلىپ كېتىپتىغۇ! دېدى. ئاندىن ئۇ ئادەملەرگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «بەلكى، مەن ئۇبەي ئىبنى خەلەفنى ئۆلتۈرىمەن» دېگەن سۆزىنى سۆزلەپ بېرىپ، مېنىڭ جېنىم ئۇنىڭ قولىدا بولغان زات الله بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، مەن تارتىۋاتقان ئازاب مەجازدىكى كىشىلەردە بولغان بولسا ئىدى، ئەلۋەتتە ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئۆلۈپ كېتەتتى، دېدى. ئاندىن ئۇ ئۆلۈپ (دوزاخقا كىردى) ﴿ئەھلى دوزاخ الله نىڭ رەھمىتىدىن يىراق بولسۇن!﴾[1] ».

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىمنىڭ ھەدىسىدە، سەھل ئىبنى سەئىد پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يارىدار بولغانلىقى توغرىسىدا سورالدى، ئۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يۈزى يارىلاندى، ئۇنىڭ ئۇدۇل چىشى سۇنۇپ كەتتى ۋە تۆمۈر قالپاق ئۇنى يارىلاندۇرىۋەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قىزى پاتىمە ئۇنىڭ قېنىنى يۇدى. ئەلى قالقان بىلەن قاننىڭ ئۈستىگە سۇ قۇيۇپ بېرەتتى، فاتىمە سۇنى قۇيغانسېرى قاننىڭ جىق ئېقىپ كېتىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ، بورىنىڭ قۇمۇچىدىن ئازراق كۆيدۈرۈپ، ئۇنىڭ كۆلىنى يارىلانغان يەرگە چاپتى. قان ئاندىن توختىدى.

**﴿الله سىلەرگەغەم ئۈستىگە غەم بەردى (يەنى سىلەرنى غەنىمەتتىن مەھرۇم قىلغاننىڭ ئۈستىگە مەغلۇبىيەت بىلەن جازالىدى)﴾** ئىبنى ئاباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: بۇ يەردە دېيىلگەن

---

[1] سۈرە مۇلك 11 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

غەمنىڭ بىرى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆلتۈرۈلدى دېيىلگەن چاغدا پەيدا بولغان، روھسىزلىنىش كەلتۈرۈپ چىقارغان مەغلۇبىيەتنىڭ غېمى بولسا، يەنە بىرى مۇشرىكلارنىڭ مۇسۇلمانلاردىن بۇرۇن تاغ ئۈستىگە چىقىۋالغانلىقىنى كۆرگەندە بولغان. ھەتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى اللە! ئۇلارنىڭ تاغقا بىزدىن بۇرۇن چىقىشى لايىق ئەمەس» دېدى.

ئابدۇراھمان ئەۋف رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدى: «بىرىنچى غەم يېڭىلگەنلىك سەۋەبى بىلەن، ئىككىنچى غەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆلتۈرۈلدى دېگەن خەۋەرنى ئاڭلاش بىلەن بولدى. (چۈنكى) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆلتۈرۈلگەنلىكى ئۇلارغا نىسبەتەن يېڭىلگەنلىكتىنمۇ ئېغىر ئىدى.

مۇجاھىد ۋە قەتادە مۇنداق دەيدۇ: بىرىنچى غەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆلتۈرۈلگەنلىكىنى ئاڭلاش. ئىككىنچى غەم، ئۇلارنىڭ ئۆلتۈرۈلگەنلىكى ۋە يارىدار بولغانلىقىدۇر.

سۇددى مۇنداق دەيدۇ: بىرىنچى ئۇلارنىڭ قولىدىن كەتكەن غەلىبە ۋە ئولجا ئۈچۈندۇر. ئىككىنچى غەم، دۈشمەنلەرنىڭ ئۇلاردىن بۇرۇن تاغقا چىقىۋالغانلىقى ئۈچۈندۇر. ﴿اللە قىلمىشىڭلاردىن خەۋەرداردۇر﴾.

* * * * * * *

ثُمَّ أَنزَلَ عَلَيۡكُم مِّنۢ بَعۡدِ ٱلۡغَمِّ أَمَنَةٗ نُّعَاسٗا يَغۡشَىٰ طَآئِفَةٗ مِّنكُمۡۖ وَطَآئِفَةٞ قَدۡ أَهَمَّتۡهُمۡ أَنفُسُهُمۡ يَظُنُّونَ بِٱللَّهِ غَيۡرَ ٱلۡحَقِّ ظَنَّ ٱلۡجَٰهِلِيَّةِۖ يَقُولُونَ هَل لَّنَا مِنَ ٱلۡأَمۡرِ مِن شَيۡءٖۗ قُلۡ إِنَّ ٱلۡأَمۡرَ كُلَّهُۥ لِلَّهِۗ يُخۡفُونَ فِيٓ أَنفُسِهِم مَّا لَا يُبۡدُونَ لَكَۖ يَقُولُونَ لَوۡ كَانَ لَنَا مِنَ ٱلۡأَمۡرِ شَيۡءٞ مَّا قُتِلۡنَا هَٰهُنَاۗ قُل لَّوۡ كُنتُمۡ فِي بُيُوتِكُمۡ لَبَرَزَ ٱلَّذِينَ كُتِبَ عَلَيۡهِمُ ٱلۡقَتۡلُ إِلَىٰ مَضَاجِعِهِمۡۖ وَلِيَبۡتَلِيَ ٱللَّهُ مَا فِي صُدُورِكُمۡ وَلِيُمَحِّصَ مَا فِي قُلُوبِكُمۡۗ وَٱللَّهُ عَلِيمُۢ بِذَاتِ ٱلصُّدُورِ ﴿١٥٤﴾ إِنَّ ٱلَّذِينَ تَوَلَّوۡاْ مِنكُمۡ يَوۡمَ ٱلۡتَقَى ٱلۡجَمۡعَانِ إِنَّمَا ٱسۡتَزَلَّهُمُ ٱلشَّيۡطَٰنُ بِبَعۡضِ مَا كَسَبُواْۖ وَلَقَدۡ عَفَا ٱللَّهُ عَنۡهُمۡۗ إِنَّ ٱللَّهَ غَفُورٌ حَلِيمٞ ﴿١٥٥﴾

***غەمدىن كېيىن اللە سىلەرگە ئەمىنلىك چۈشۈرۈپ بەردى، سىلەرنىڭ بىر قىسمىڭلارنى (يەنى ھەقىقىي مۆمىنلەرنى) مۈگدەك باستى، يەنە بىر قىسمىڭلار (يەنى مۇناپىقلار) ئۆزلىرى بىلەن بولۇپ كەتتى (يەنى كۇففارلار قايتا ھۇجۇم قىلارمۇ، دەپ جان قايغۇسى بىلەن بولۇپ كەتتى)، بۇلار، جاھىلىيەت دەۋرى كىشىلىرىگە ئوخشاش، اللە غا قارىتا ناتوغرا گۇمانلاردا بولدى، ئۇلار: «بىزگە اللە ۋەدە قىلغان غەلىبىدىن نېسىۋە بارمۇ؟» دەيدۇ. ئېيتقىنكى، «ھەممە ئىش ھەقىقەتەن اللە نىڭ ئىلكىدە». ئۇلار ساڭا ئاشكارا قىلمايدىغان نەرسىلەرنى ئۆز ئىچىدە يوشۇرۇشىدۇ؛ ئۇلار: «ئەگەر بىزگە غەلىبىدىن ئازراق نېسىۋە بولسا ئىدى، بۇ يەردە ئۆلتۈرۈلمەيتتۇق» دەيدۇ. (ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «ئەگەر سىلەر ئۆيلىرىڭلاردا بولغان تەقدىردىمۇ (ئاراڭلاردىكى) ئۆلتۈرۈلۈشى پۈتۈۋېتىلگەن كىشىلەر چوقۇم ئۆزلىرىنىڭ ئۆلىدىغان جايلىرىغا بېرىشىدۇ (اللە نىڭ قازاسىدىن قېچىپ قۇتۇلغىلى بولمايدۇ). (اللە نىڭ مۇنداق قىلىشى) كۆڭلۈڭلاردىكىنى سىناش ۋە قەلبىڭلاردىكى نەرسىلەرنى پاكلاش ئۈچۈندۇر. اللە كۆڭۈللەردىكىنى (ياخشىلىق بولسۇن، يامانلىق بولسۇن) بىلگۈچىدۇر»*** [154]***. ئىككى قوشۇن (يەنى مۇسۇلمانلار بىلەن مۇشرىكلار) بىر***

*ـ بىرى بىلەن ئۇچراشقان كۈندە، ئىچىڭلاردىكى (جەڭدىن) ھەقىقەتەن يۈز ئۆرۈگەن كىشىلەرنى، بەزى قىلمىشلىرى (يەنى پەيغەمبەرنىڭ ئەمرىگە مۇخالىپەتچىلىك قىلغانلىقى) تۈپەيلىدىن، شەيتان تېيىلدۇرۇشقا ئۇرۇندى؛ الله ھەقىقەتەن ئۇلارنى ئەپۇ قىلدى. الله ھەقىقەتەن مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى ھەلىمدۇر (يەنى ئاسىيلىق قىلغانلارنى جازالاشقا ئالدىراپ كەتمەيدۇ)* ﴿155﴾.

## ئۇرۇش بولۇۋاتقاندا مۆمىنلەرنى مۈگدەك باسقانلىقى ۋە مۇناپىقلارنىڭ سەراسىمىگە چۈشۈپ قالغانلىقى توغرىسىدا

الله تائالا (بۇ ئايەتتە) مۆمىنلەر غەمكىن ھالىتىدە تۇرغاندا ئۇلارغا مۈگدەك بېسىشتىن ئىبارەت خاتىرجەملىكنى چۈشۈرگەنلىكىدىن خەۋەر بەردى. بۇنداق ۋاقىتتا مۈگدەكنىڭ چۈشكەنلىكى (الله تائالانىڭ ئۇلارغا) ئامانلىق بەرگەنلىكىنىڭ ئالامىتىدۇر. بۇ ھەقتە الله تائالا بەدرى ئۇرۇشىنىڭ قىسسىسىدە مۇنداق دېدى: ﴿ئۆز ۋاقتىدا الله تىنچلاندۇرۇش يۈزىسىدىن سىلەرگە ئۇيقۇ بېغىشلىدى﴾[1].

ئىمام بۇخارى، ئەبۇتەلھە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۇھۇد ئۇرۇشىدا، مەن مۈگدەك بېسىپ كەتكەن كىشىلەرنىڭ ئىچىدە بار ئىدىم. ھەتتا قىلىچىم قولۇمدىن بىر نەچچە قېتىم چۈشۈپ كەتتى. يەنە چۈشۈپ كېتىدۇ، ئالىمەن. يەنە چۈشۈپ كېتىدۇ، ئالىمەن.

ئىمام تىرمىزى، ئەبۇتەلھەنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن ئۇھۇد ئۇرۇش كۈنى بېشىمنى كۆتۈرۈپ ئەتراپىمغا قارىسام ھەممىسى قالقىنى تۇتۇپ مۈگدەپ ئولتۇراتتى. ئۆزلىرىنى ئويلاشتىن باشقا غەملىرى يوق بىر گۇرۇھ مۇناپىقلار بولۇپ، ئۇلار ئەڭ قورقۇنچاق ۋە ھەقىقەتنى قايرىپ قويغان كىشىلەردۇر.

﴿**بۇلار، جاھىلىيەت دەۋرى كىشىلىرىگە ئوخشاش، الله غا قارىتا ناتوغرا گۇمانلاردا بولدى**﴾ يەنى ئۇلار يالغانچىلاردۇر ۋە الله تائالاغا شەك قىلغۇچىلاردۇر. ﴿**غەمدىن كېيىن الله سىلەرگە ئەمىنلىك چۈشۈرۈپ بەردى، سىلەرنىڭ بىر قىسمىڭلارنى (يەنى ھەقىقىي مۆمىنلەرنى) مۈگدەك باستى**﴾ يەنى مۆمىنلەر الله تائالاغا ئىشەنچىسى كۈچلۈك ۋە ھەقىقىي تەۋەككۇل قىلغۇچىلاردۇر. ئۇلار الله تائالانىڭ پەيغەمبىرى مۇھەممەدكە ئەلەيھىسسالامغا ياردەم بېرىدىغانلىقىغا ۋە ئۇنىڭ ئارزۇسىغا يەتكۈزىدىغانلىقىغا چىن قەلبىدىن ئىشىنىدۇ.

بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دېدى: ﴿بەلكى، سىلەر، پەيغەمبەر ۋە مۆمىنلەر ئائىلىسىگە مەڭگۈ قايتمايدۇ، دەپ گۇمان قىلدىڭلار، بۇ (گۇمراھلىق) دىللىرىڭلارغا چىرايلىق تۇيۇلدى، سىلەر يامان گۇماندا (يەنى ئۇلار ئۆلتۈرۈلۈپ بىرىمۇ ساق قايتمايدۇ دەيدىغان ئويدا) بولدۇڭلار، سىلەر ھالاك بولغۇچى قەۋم بولدۇڭلار »﴾[2] شۇنىڭدەك مۇناپىقلار: ئەگەر مۇشرىكلار بۇ سائەتنىڭ ئۆزىدە كەلسە ئۇلار غەلىبە قىلىپ، ئىسلام ۋە مۇسۇلمانلار شەك يوق تۈگۈشەتتى، دەپ ئېتىقاد قىلىشتى. ئىمان (قەلبىدە) چىڭ ئورنىمىغان كىشىلەرنىڭ ھالى شۇنداق بولىدۇ. ئۇلار بىرەر يامان ئىشقا يولۇقسا بۇ ھەقتە يامان گۇمانلارنى قىلىدۇ، ئاندىن الله تائالا ئۇلارنىڭ شۇ ۋاقىتتا دەيدىغان سۆزلىرىدىن خەۋەر بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئۇلار: «بىزگە الله ۋەدە قىلغان غەلىبىدىن نېسىۋە بارمۇ؟» دەيدۇ**﴾.

[1] سۈرە ئەنفال 11 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە فەتھ 12 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

ئاندىن الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئېيتقىنكى، «ھەممە ئىش ھەقىقەتەن الله نىڭ ئىلكىدە». ئۇلار ساڭا ئاشكارا قىلمايدىغان نەرسىلەرنى ئۆز ئىچىدە يوشۇرۇشىدۇ**﴾ ئاندىن الله تائالا ئۇلارنىڭ كۆڭۈللىرىدە يوشۇرغان نەرسىلىرىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئۇلار: «ئەگەر بىزگە غەلىبىدىن ئازراق نېسىۋە بولسا ئىدى، بۇ يەردە ئۆلتۈرۈلمەيتتۇق**﴾ يەنى مۇناپىقلار بۇ سۆزنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن يوشۇرىدۇ.

ئىبنى ئىسھاق، ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەيرىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: زۇبەير: بىز قاتتىق قورقۇپ كېتىپ، الله تائالا بىزگە ئۇيقۇنى ئەۋەتكەندە، مەن ئۆزەمنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن (بىر يەردە تۇرغان ھالىتىمدە) كۆردۈم. (ئۇ چاغدا) بىزنىڭ ئىچىمىزدىكى ھەر بىر كىشىنىڭ باشلىرى ئۇيقۇدىن پەسكە ساڭگىلاپ كەتكەن ئىدى. الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، شەكسىز مەن مۇئەتتەب ئىبنى قۇشەير دېگەن مۇناپىقنىڭ: ئەگەر بىزگە غەلىبىدىن ئازراق نېسىۋە بولسا ئىدى، بۇ يەردە ئۆلتۈرۈلمەيتتۇق، دېگەن سۆزىنى چۈشۈمدىكىدەك ئاڭلاپ، ئۇنى ئېسىمگە ئېلىۋالدىم. بۇ ھەقتە الله تائالا بۇ ئايەتنى چۈشۈردى: ﴿**ئۇلار: «ئەگەر بىزگە غەلىبىدىن ئازراق نېسىۋە بولسا ئىدى، بۇ يەردە ئۆلتۈرۈلمەيتتۇق» دەيدۇ**﴾.

﴿**(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «ئەگەر سىلەر ئۆيلىرىڭلاردا بولغان تەقدىردىمۇ (ئاراڭلاردىكى) ئۆلتۈرۈلۈشى پۈتۈۋېتىلگەن كىشىلەر چوقۇم ئۆزلىرىنىڭ ئۆلىدىغان جايلىرىغا بېرىشىدۇ (الله نىڭ قازاسىدىن قېچىپ قۇتۇلغىلى بولمايدۇ)**﴾ بۇ الله تەرىپىدىن پۈتۈلۈپ كەتكەن ئىش ۋە قېچىپ قۇتۇلغىلى بولمايدىغان بىر ھۆكۈمدۇر.

﴿**(الله نىڭ مۇنداق قىلىشى) كۆڭلۈڭلاردىكىنى سىناش ۋە قەلبىڭلاردىكى نەرسىلەرنى پاكلاش ئۈچۈندۇر**﴾ يەنى الله تائالا يامان بىلەن ياخشىنى، مۆمىن بىلەن مۇناپىقنى ئايرىش، كىشىلەرگە گەپ سۆزلىرى ۋە ئىش ھەرىكەتلىرىدىن ئوچۇق بولۇشى ئۈچۈن شۇنداق قىلدى ﴿**الله كۆڭۈللەردىكىنى (ياخشىلىق بولسۇن، يامانلىق بولسۇن) بىلگۈچىدۇر»**﴾.

## ئۇھۇد ئۇرۇشىدا بەزى مۆمىنلەرنىڭ (جەڭدىن) يۈز ئۆرۈگەنلىكىنىڭ ۋە ئۇلارنىڭ كەچۈرۈلگەنلىكىنىڭ بايانى توغرىسىدا

﴿**ئىككى قوشۇن (يەنى مۇسۇلمانلار بىلەن مۇشرىكلار) بىر ـ بىرى بىلەن ئۇچراشقان كۈندە، ئىچىڭلاردىكى (جەڭدىن) ھەقىقەتەن يۈز ئۆرۈگەن كىشىلەرنى، بەزى قىلمىشلىرى (يەنى پەيغەمبەرنىڭ ئەمرىگە مۇخالىپەتچىلىك قىلغانلىقى) تۈپەيلىدىن، شەيتان تېيىلدۇرۇشقا ئۇرۇندى**﴾ يەنى ئۇلارنىڭ ئىلگىرى قىلغان بەزى گۇناھلىرىنىڭ سەۋەبى بىلەن دېگەنلىكتۇر. سەلەپ ئالىملىرىنىڭ بەزىسى مۇنداق دەيدۇ: ياخشىلىققا بېرىلگەن ساۋابلارنىڭ ئىچىدىن ياخشىلىقنىڭ كەينىدىن يەنە بىر ياخشىلىقنى نېسىپ قىلىش، يامانلىققا بېرىلگەن جازانىڭ قاتارىدىن ئۇ يامانلىقنىڭ كەينىدىن يەنە يامانلىققا گىرىپتار قىلىپ قويۇشتۇر. ئاندىن الله تائالا مۇنداق دېدى: ﴿**الله ھەقىقەتەن ئۇلارنى ئەپۇ قىلدى**﴾ يەنى ئۇلارنىڭ ئۇرۇشتىن قاچقانلىقىنى ئەپۇ قىلدى. ﴿**الله ھەقىقەتەن مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى ھەلىمدۇر (يەنى ئاسىيلىق قىلغانلارنى جازالاشقا ئالدىراپ كەتمەيدۇ)**﴾.

ئىمام ئەھمەد، شەقىقنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئابدۇراھمان ئىبنى ئەۋف، ۋەلىد ئىبنى ئۇقبە بىلەن ئۇچراشتى. ۋەلىد ئۇنىڭغا: سەن نېمىشقا مۆمىنلەرنىڭ باشلىقى ئوسمانغا قوپاللىق

قىلدىڭ؟ دېدى. ئابدۇراھمان ئۇنىڭغا: سەن ئۇنىڭغا (يەنى ئوسمانغا) يەتكۈزۈپ قويغىن: مەن ئۇھۇد كۈنى ئۇرۇشتىن قاچمىدىم، بەدرى كۈنى ئۇرۇشتىن قېلىپ قالمىدىم ۋە ئۆمەرنىڭ (زامانىسىدىكى) ئاچارچىلىقتا يۈرتنى تاشلاپ باشقا يەرگە كەتمىدىم، دېدى. ۋەلىد بۇ گەپنى ئوسمانغا يەتكۈزدى. ئوسمان ۋەلىدكە: ئەمما ئۇنىڭ مەن ئۇھۇد كۈنى (ئۇرۇشتىن) قاچمىدىم دېگەن گېپىگە كەلسەك، ئۇ قانداقمۇ الله تائالا كەچۈرۈۋەتكەن بىر گۇناھ بىلەن مېنى ئەيىبلەيدۇ؟ الله تائالا بۇ گۇناھنى كەچۈرىۋېتىپ مۇنداق دېدى: ﴿ئىككى قوشۇن (يەنى مۇسۇلمانلار بىلەن مۇشرىكلار) بىر ـ بىرى بىلەن ئۇچراشقان كۈندە، ئىچىڭلاردىكى (جەڭدىن) ھەقىقەتەن يۈز ئۆرۈگەن كىشىلەرنى، بەزى قىلمىشلىرى (يەنى پەيغەمبەرنىڭ ئەمرىگە مۇخالىپەتچىلىك قىلغانلىقى) تۈپەيلىدىن، شەيتان تېيىلدۇرۇشقا ئۇرۇندى؛ الله ھەقىقەتەن ئۇلارنى ئەپۇ قىلدى﴾ ئەمما ئۇنىڭ: مەن بەدرى كۈنى (ئۇرۇشتىن) قېلىپ قالمىدىم، دېگەن گېپىگە كەلسەك، مەن (ئۇ چاغدا) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قىزى رۇقىيەنىڭ كېسىلىگە قاراۋاتاتتىم، ھەتتا ئۇ شۇ كېسەل بىلەن ۋاپات بولۇپ كەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا (ئۇرۇشتا ئالغان ئولجىدىن) بىر كىشىلىك نېسىۋە ئايرىپ قويدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر كىشىلىك نېسىۋە ئايرىپ قويغان كىشى، ئەلۋەتتە ئۇ (ئۇرۇشقا) قاتناشقان ھېسابلىنىدۇ. ئەمما ئۇنىڭ: مەن ئۆمەرنىڭ (زامانىسىدىكى) ئاچارچىلىقتا يۇرتنى تاشلاپ باشقا يەرگە كەتمىگەن، دېگەن گېپىگە كەلسەك، مەن ئۆمەرنىڭ (زامانىسىدىكى) ئاچارچىلىقنى تاشلاپ باشقا يەرگە كەتتىم. چۈنكى، مەن ئۇ ئاچارچىلىققا چىدىيالمايمەن ۋە ئۆمۇ چىدىيالمايدۇ، سەن بېرىپ بۇ گەپلەرنى ئابدۇراھمانغا سۆزلەپ بەرگىن دېدى».

* * * * * * *

يَـٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُواْ لَا تَكُونُواْ كَٱلَّذِينَ كَفَرُواْ وَقَالُواْ لِإِخۡوَٰنِهِمۡ إِذَا ضَرَبُواْ فِي ٱلۡأَرۡضِ أَوۡ
كَانُواْ غُزࣰّى لَّوۡ كَانُواْ عِندَنَا مَا مَاتُواْ وَمَا قُتِلُواْ لِيَجۡعَلَ ٱللَّهُ ذَٰلِكَ حَسۡرَةࣰ فِي قُلُوبِهِمۡۗ وَٱللَّهُ يُحۡيِۦ
وَيُمِيتُۗ وَٱللَّهُ بِمَا تَعۡمَلُونَ بَصِيرࣱ ﴿١٥٦﴾ وَلَئِن قُتِلۡتُمۡ فِي سَبِيلِ ٱللَّهِ أَوۡ مُتُّمۡ لَمَغۡفِرَةࣱ مِّنَ ٱللَّهِ وَرَحۡمَةٌ
خَيۡرࣱ مِّمَّا يَجۡمَعُونَ ﴿١٥٧﴾ وَلَئِن مُّتُّمۡ أَوۡ قُتِلۡتُمۡ لَإِلَى ٱللَّهِ تُحۡشَرُونَ ﴿١٥٨﴾

*ئى مۆمىنلەر! سەپەرگە چىققان ياكى غازاتقا چىققان قېرىنداشلىرى ھەققىدە، ئۇلار بىزنىڭ يېنىمىزدا بولغاندا ئۆلمەيتتى ۋە ئۆلتۈرۈلمەيتتى، دېگەن كاپىرلارغا ئوخشاش بولماڭلار، الله بۇنى ئۇلارنىڭ دىللىرىدا ھەسرەت قىلسۇن. الله تىرىلدۈرىدۇ ۋە ئۆلتۈرىدۇ (ئۇلارنىڭ غازاتقا چىقماسلىقى ئۇلارنى ئۆلۈمدىن قۇتۇلدۇرالمايدۇ). الله قىلمىشىڭلارنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر*[156]*. شۈبھىسىزكى، ئەگەر سىلەر الله يولىدا (يەنى غازاتتا) ئۆلتۈرۈلسەڭلار ياكى (غازاتقا كېتىپ بېرىپ ئۆز ئەجىلىڭلار بىلەن) ئۆلسەڭلار، سىلەرگە الله تەرىپىدىن بولغان مەغپىرەت ۋە رەھمەت، ئەلۋەتتە، ئۇلارنىڭ توپلايدىغان دۇنياسىدىن ئارتۇقتۇر*[157]*. ئەگەر سىلەر (ئۆز ئەجىلىڭلار بىلەن) ئۆلسەڭلار ياكى (جەڭ مەيدانىدا) ئۆلتۈرۈلسەڭلار (ئاخىرەتتە) چوقۇم الله نىڭ دەرگاھىغا توپلىنىسىلەر (الله سىلەرنى ئەمەلىڭلارغا قاراپ مۇكاپاتلايدۇ*[158]*.*

ئۆلۈم ۋە قازا ـ قەدەرگە تۇتقان مۇئامىلىدە كاپىرلارغا ئوخشاپ قېلىشتىن توسۇش توغرىسىدا

الله تائالا، كاپىرلار ئۆزلىرىنىڭ سەپەر ۋە ئۇرۇشلىرىدا ئۆلۈپ كەتكەن قېرىنداشلىرى توغرىسىدىكى: «ئەگەر ئۇلار ئۇ ئىشلارنى قىلمىغان بولسا (يەنى سەپەرگە ۋە ئۇرۇشقا چىقمىغان بولسا) ئۇلارغا بۇ مۇسىبەت كەلمەيتتى» دەيدىغان قارىشىغا، مۆمىن بەندىلەرنىڭمۇ (قارىشىنىڭ) ئوخشاپ قېلىشىدىن توسۇپ. مۇنداق دېدى: **﴿ئى مۆمىنلەر! سەپەرگە چىققان ياكى غازاتقا چىققان قېرىنداشلىرى ھەققىدە، ئۇلار يېنىمىزدا بولغاندا ئۆلمەيتتى ۋە ئۆلتۈرۈلمەيتتى، دېگەن كاپىرلارغا ئوخشاش بولماڭلار﴾**.

**﴿الله بۇنى ئۇلارنىڭ دىللىرىدا ھەسرەت قىلسۇن﴾** يەنى ئۇلارنىڭ قېرىنداشلىرىنىڭ ئۆلگەنلىكىگە ۋە ئۆلتۈرۈلگەنلىكىگە تېخىمۇ ھەسرەتلىنىشى ئۈچۈن الله تائالا بۇ ئوينى ئۇلارنىڭ دىللىرىغا سالدى. ئاندىن الله تائالا ئۇلارغا رەددىيە بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: **﴿الله تىرىلدۈرىدۇ ۋە ئۆلتۈرىدۇ (ئۇلارنىڭ غازاتقا چىقماسلىقى ئۇلارنى ئۆلۈمدىن قۇتۇلدۇرالمايدۇ)﴾** يەنى يارىتىش الله تائالانىڭ قولىدا، ھەممە ئىش الله تائالانىڭ ئىلكىدە، بىر كىشىنىڭ تىرىلىشى ۋە ئۆلۈشى پەقەت الله تائالانىڭ خاھىشى ۋە تەقدىر قىلىشى بىلەن بولىدۇ. ھەر قانداق كىشىنىڭ ئۆمرىنىڭ ئۇزۇن ۋە قىسقا بولۇشىمۇ پەقەت الله تائالانىڭ پۈتۈۋەتكىنىچە بولىدۇ. **﴿الله قىلمىشىڭلارنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر﴾** يەنى ئۇنىڭ بىلىمى مەخلۇقاتلىرىنىڭ ھەممىسىگە يېتەرلىكتۇر. الله تائالاغا ئۇلارنىڭ ئىشلىرىدىن كىچىككىنە بىر نەرسىمۇ مەخپىي ئەمەس.

**﴿شۈبھىسىزكى، ئەگەر سىلەر الله يولىدا (يەنى غازاتتا) ئۆلتۈرۈلسەڭلار ياكى (غازاتقا كېتىپ بېرىپ ئۆز ئەجىلىڭلار بىلەن) ئۆلسەڭلار، سىلەرگە الله تەرىپىدىن بولغان مەغپىرەت ۋە رەھمەت، ئەلۋەتتە، ئۇلارنىڭ توپلايدىغان دۇنياسىدىن ئارتۇقتۇر﴾** يەنى بۇ ئايەت الله تائالانىڭ يولىدا ئۆلتۈرۈلۈش ۋە ئۆلۈشنىڭ الله تائالانىڭ رەھمىتىگە، مەغپىرىتىگە ۋە رازىلىقىغا ئېرىشىشكە ۋاستە بولىدىغانلىقىنى ۋە الله تائالانىڭ يولىدا ئۆلتۈرۈلۈش ۋە ئۆلۈشنىڭ دۇنيادىكى ھاياتتىن ۋە يوقاپ كېتىدىغان مال ـ مۈلۈكنى توپلىغاندىن ياخشى دېگەن مەنىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

الله تائالا، ئۆلگەن ياكى ئۆلتۈرۈلگەن كىشىلەرنىڭ ھەممىسىنىڭ قايتىش ئورنى الله تائالانىڭ دەرگاھى ئىكەنلىكىدىن ۋە ئۇلارغا ئۇلارنىڭ دۇنيادا قىلغان ئەمەلىگە قاراپ ياخشى ئەمەلگە مۇكاپات، يامان ئەمەلگە جازا بېرىدىغانلىقىدىن خەۋەر بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: **﴿ئەگەر سىلەر (ئۆز ئەجىلىڭلار بىلەن) ئۆلسەڭلار ياكى (جەڭ مەيدانىدا) ئۆلتۈرۈلسەڭلار (ئاخىرەتتە) چوقۇم الله نىڭ دەرگاھىغا توپلىنىسىلەر (الله سىلەرنى ئەمەلىڭلارغا قاراپ مۇكاپاتلايدۇ)﴾**.

* * * * * * *

فَبِمَا رَحۡمَةٖ مِّنَ ٱللَّهِ لِنتَ لَهُمۡۖ وَلَوۡ كُنتَ فَظًّا غَلِيظَ ٱلۡقَلۡبِ لَٱنفَضُّواْ مِنۡ حَوۡلِكَۖ فَٱعۡفُ
عَنۡهُمۡ وَٱسۡتَغۡفِرۡ لَهُمۡ وَشَاوِرۡهُمۡ فِي ٱلۡأَمۡرِۖ فَإِذَا عَزَمۡتَ فَتَوَكَّلۡ عَلَى ٱللَّهِۚ إِنَّ ٱللَّهَ يُحِبُّ ٱلۡمُتَوَكِّلِينَ ﴿١٥٩﴾
إِن يَنصُرۡكُمُ ٱللَّهُ فَلَا غَالِبَ لَكُمۡۖ وَإِن يَخۡذُلۡكُمۡ فَمَن ذَا ٱلَّذِي يَنصُرُكُم مِّنۢ بَعۡدِهِۦۗ وَعَلَى ٱللَّهِ
فَلۡيَتَوَكَّلِ ٱلۡمُؤۡمِنُونَ ﴿١٦٠﴾ وَمَا كَانَ لِنَبِيٍّ أَن يَغُلَّۚ وَمَن يَغۡلُلۡ يَأۡتِ بِمَا غَلَّ يَوۡمَ ٱلۡقِيَٰمَةِۚ ثُمَّ تُوَفَّىٰ
كُلُّ نَفۡسٖ مَّا كَسَبَتۡ وَهُمۡ لَا يُظۡلَمُونَ ﴿١٦١﴾ أَفَمَنِ ٱتَّبَعَ رِضۡوَٰنَ ٱللَّهِ كَمَنۢ بَآءَ بِسَخَطٖ مِّنَ ٱللَّهِ

وَمَأۡوَىٰهُ جَهَنَّمُۖ وَبِئۡسَ ٱلۡمَصِيرُ ﴿١٦٢﴾ هُمۡ دَرَجَٰتٌ عِندَ ٱللَّهِۗ وَٱللَّهُ بَصِيرُۢ بِمَا يَعۡمَلُونَ ﴿١٦٣﴾ لَقَدۡ مَنَّ
ٱللَّهُ عَلَى ٱلۡمُؤۡمِنِينَ إِذۡ بَعَثَ فِيهِمۡ رَسُولٗا مِّنۡ أَنفُسِهِمۡ يَتۡلُواْ عَلَيۡهِمۡ ءَايَٰتِهِۦ وَيُزَكِّيهِمۡ وَيُعَلِّمُهُمُ
ٱلۡكِتَٰبَ وَٱلۡحِكۡمَةَ وَإِن كَانُواْ مِن قَبۡلُ لَفِي ضَلَٰلٖ مُّبِينٍ ﴿١٦٤﴾

*اللّٰه نىڭ رەھمىتى بىلەن سەن ئۇلارغا مۇلايىم بولدۇڭ؛ ئەگەر قوپال، باغرى قاتتىق بولغان بولساڭ، ئۇلار چۆرەڭدىن تارقاپ كېتەتتى؛ ئۇلارنى ئەپۇ قىل، ئۇلار ئۈچۈن مەغپىرەت تىلىگىن، ئىشتا ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن؛ (كېڭەشكەندىن كېيىن) بىر ئىشقا بەل باغلىساڭ، اللّٰه غا تەۋەككۈل قىلغىن. اللّٰه ھەقىقەتەن تەۋەككۈل قىلغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ[159]. ئەگەر اللّٰه سىلەرگە ياردەم بەرسە، سىلەرنى ھېچ كىشى يېڭەلمەيدۇ. ئەگەر اللّٰه سىلەرگە ياردىمىنى تەرك ئەتسە، اللّٰه دىن باشقا سىلەرگە كىم ياردەم بېرىدۇ؟ مۆمىنلەر يالغۇز اللّٰه غا تەۋەككۈل قىلسۇن! (يەنى ھەممە ئىشنى اللّٰه غا تاپشۇرسۇن)[160]. ھېچقانداق بىر پەيغەمبەر غەنىمەتكە خىيانەت قىلمايدۇ (يەنى بۇنى تەسەۋۋۇر قىلغىلى بولمايدۇ). كىمكى غەنىمەتكە خىيانەت قىلىدىكەن، قىيامەت كۈنى ئۇ خىيانەت قىلغان نەرسىسى بىلەن (يەنى خىيانەت قىلغان نەرسىسى گەجگىسىگە ئارتىلغان ھالدا) كېلىدۇ. ھەر كىشىنىڭ قىلغان ئەمەلىگە تولۇق مۇكاپات، (ياكى) تولۇق جازا بېرىلىدۇ، ئۇلارغا (ياخشىلارنىڭ ساۋابىنى كېمەيتىۋېتىپ، ئاسىيلارنىڭ جازاسىنى ئاشۇرۇۋېتىپ) زۇلۇم قىلىنمايدۇ[161]. اللّٰه نىڭ رازىلىقىنى ئىزدىگەن كىشى اللّٰه نىڭ غەزىپىگە ئۇچراشقا تېگىشلىك بولغان كىشىگە ئوخشامدۇ؟ اللّٰه نىڭ غەزىپىگە ئۇچراشقا تېگىشلىك بولغان كىشىنىڭ بارىدىغان جايى جەھەننەمدۇر، جەھەننەم نېمە دېگەن يامان جاي![162]. اللّٰه نىڭ دەرگاھىدا ئۇلارنىڭ دەرىجىسى تۈرلۈك بولىدۇ. اللّٰه ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر[163]. اللّٰه مۆمىنلەرگە اللّٰه نىڭ ئايەتلىرىنى تىلاۋەت قىلىدىغان، ئۇلارنى (گۇناھلاردىن) پاك قىلىدىغان، ئۇلارغا كىتابنى ۋە ھېكمەتنى (يەنى قۇرئان بىلەن سۈننەتنى) ئۆگىتىدىغان، ئۆزلىرىدىن بولغان بىر پەيغەمبەر ئەۋەتىپ، ئۇلارغا چوڭ ئېھسان قىلدى؛ ھالبۇكى، ئۇلار بۇرۇن ئوچۇق گۇمراھلىقتا ئىدى[164].*

## رەھىمدىللىك ۋە مۇلايىملىق پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈپەتلىرىدىن ئىكەنلىكى توغرىسىدا

اللّٰه تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دىلىنىڭ مۇلايىم بولۇشىنى ئۇنىڭ بۇيرۇقلىرىغا ئەگەشكەن ۋە توسقان ئىشلىرىدىن يانغان ئۈممەتلىرىگە نېمەت قىلىپ بەرگەنلىكى توغرىسىدا پەيغەمبىرىگە خىتاب قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**اللّٰه نىڭ رەھمىتى بىلەن سەن ئۇلارغا مۇلايىم بولدۇڭ**﴾ يەنى ئەگەر ساڭا ۋە ئۇلارغا اللّٰه تائالانىڭ رەھمىتى بولمىسا، قايسى نەرسە سېنى ئۇلارغا مۇلايىم قىلدۇراتتى؟ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ھەسەنبەسرى مۇنداق دەيدۇ: بۇ، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەخلاقىدۇر، اللّٰه ئۇنى ئىسىل ئەخلاق بىلەن ئەۋەتتى.

بۇ ئايەت مەنە جەھەتتە اللّٰه تائالانىڭ بۇ ئايەتكە ئوخشاپ كېتىدۇ: ﴿(ئى ئىنسانلار!) شۈبھىسىزكى، سىلەرگە ئۆزئاراڭلاردىن پەيغەمبەر كەلدى. سىلەرنىڭ كۈلپەت چېكىشىڭلار ئۇنىڭغا ئېغىر

تۈيۈلىدۇ؛ ئۇ سىلەرنىڭ (ھىدايەت تېپىشىڭلارغا) ھېرىستۇر، مۆمىنلەرگە ئامراقتۇر، ناھايىتى كۆيۈمچاندۇر﴾[1].

﴿ئەگەر قوپال، باغرى قاتتىق بولغان بولساڭ، ئۇلار چۆرەڭدىن تارقاپ كېتەتتى﴾ يەنى ئەگەر سەن ئۇلارغا گەپ - سۆزدە، مۇئامىلىدە قاتتىق بولغان بولساڭ، ئەلۋەتتە ئۇلار ئەتراپىڭدىن تارقاپ كېتىپ سېنى يالغۇز تاشلاپ قوياتتى. لېكىن، الله تائالا ئۇلارنى سېنىڭ ئەتراپىڭغا توپلىدى ۋە ئۇلارنىڭ دىللىرىنى بىرلەشتۈرۈش ئۈچۈن سېنى مۇلايىم قىلدى. بۇ توغرىسدا ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى مۇنداق دەيدۇ: ئۇ ئىلگىرىكى ساماۋى كىتابلاردىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈپەتلىرىنى (سۆزى) قوپال، دىلى قاتتىق ئەمەس، بازارلاردا كىچىك بالىدەك ۋارقىراپ جارقىرمايدىغان، يامانلىققا يامانلىق قىلماي كەچۈرىدىغان، ئېسىل ئەخلاقلىق دەپ بايان قىلغانلىقىنى كۆردۈم.

## مەسلىھەت بىلەن ئىش كۆرۈشكە بۇيرۇغانلىق توغرىسىدا

﴿ئۇلارنى ئەپۇ قىل، ئۇلار ئۈچۈن مەغپىرەت تىلىگىن، ئىشتا ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن﴾ شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ئىشنى قىلماقچى بولسا ساھابىلارنىڭ ئۇ ئىشتا روھلۇق بولۇشى ۋە ئۇلارنى رازى قىلىش ئۈچۈن ئۇلارغا مەسلىھەت سالاتتى. (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا تۆۋەندىكى ئىشلاردا مەسلىھەت سالغان): پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بەدرى كۈنى ساھابىلارغا كارۋاننىڭ ئالدىغا چىقىش ياكى چىقماسلىق توغرىسىدا مەسلىھەت سالدى. ساھابىلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئەگەر سەن بىزنى دېڭىزغا كىرىشكە بۇيرۇساڭمۇ، ئەلۋەتتە بىز سەن بىلەن كىرىمىز. ئەگەر سەن بىزنى زېمىننىڭ ئەڭ يىراق يېرىگە بېرىشقا باشلاپ ماڭساڭمۇ، ئەلۋەتتە بىز سەن بىلەن بارىمىز. بىز ساڭا مۇسانىڭ ئادەملىرى (يەنى يەھۇدىيلار) مۇساغا: سەن ۋە پەرۋەردىگارىڭ بېرىپ ئىككىڭلار ئۇرۇشۇپ كېلىڭلار، بىز بۇ يەردە ئولتۇرۇپ تۇرايلى، دېگەندەك دېمەيمىز ۋە لېكىن بىز: سەن ماڭغىن بىز سەن بىلەن ماڭىمىز، ئۇرۇشلاردا ئالدىڭدا ياكى ئىككى يېنىڭدا تۇرىمىز، دەيمىز. يەنە بۇ كۈنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، ساھابىلارغا ئۇرۇش قىلىدىغان ئورۇننىڭ قەيەردە بولۇشى كېرەكلىكى توغرىسىدا مەسلىھەت سالدى. مۇنزىر ئىبنى ئەمرى مۇئنەق لەيمۇت دېگەن ساھابى دۈشمەننىڭ ئالدىغا (ئازراق) ئىلگىرىلەش مەسلىھەتىنى بەردى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلارغا، ئۇھۇد ئۇرۇشىدا مەدىنىدە تۇرۇش ياكى دۈشمەننىڭ ئالدىغا چىقىش توغرىسىدا مەسلىھەت سالدى. ساھابىلارنىڭ كۆپىنچىسى دۈشمەننىڭ ئالدىغا چىقىش پىلانىنى كۆرسەتتى. شۇنىڭ بىلەن ساھابىلار دۈشمەننىڭ ئالدىغا چىقتى. خەندەك ئۇرۇشى كۈنى كاپىرلار بىلەن ئۇلارغا شۇ يىللىق مەدىنىنىڭ بارلىق مېۋىسىنىڭ ئۈچتىن بىر قىسمىنى بېرىش شەرتى بىلەن سۈلھى تۈزۈش توغرىسىدا مەسلىھەت سالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا سەئىد ئىبنى مۇئاز بىلەن سەئىد ئىبنى ئۇبادە قوشۇلمىدى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۈلھى تۈزۈشنى ئەمەلدىن قالدۇردى. ئۇلارغا ھۇدەيبىيە كۈنى مۇشرىكلارنىڭ باللىرىغا ھۇجۇم قىلىش توغرىسىدا مەسلىھەت سالدى. ئاندىن ئەبۇبەكرى سىددىق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: بىز بۇ يەرگە ئۇرۇشقىلى كەلمىدۇق، ئۆمرە قىلغىلى كەلدۇق دېگەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ سۆزىگە قوشۇلدى.

[1] سۈرە تەۋبە 128 - ئايەت.

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھاغا بوھتان چاپلىنىپ قالغان ۋەقەدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «ئى مۇسۇلمانلار گۇرۇھى! سىلەر ماڭا مېنىڭ ئائىلەمنى ئەيىبلىگەن ۋە ئۇلارغا تۆھمەت چاپلىغان كىشى توغرىسىدا مەسلىھەت بېرىڭلار. ئاللاھنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مەن ئائىلەمنىڭ بىرەر يامان ئىش قىلغانلىقىنى بىلمەيمەن. بوھتان چاپلىغانلار ئائىلەمنى كىملەرگە چېتىپ بوھتان چاپلايدۇ؟ ئاللاھنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مەن بوھتان چاپلانغان كىشىدە ياخشىلىقتىن باشقىسىنى بىلمەيمەن».

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەلى بىلەن ئۇسامىگە ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن ئاجرىشىپ كېتىش توغرىسىدا مەسلىھەت سالدى. شۇنداقلا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا ئۇرۇش قىلىشقا دائىر ئىشلاردا ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ئىشلاردا مەسلىھەت سالاتتى.

ئىبنى ماجە، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «مەسلىھەت سېلىنغۇچى ئامانەت قوبۇل قىلغۇچىدۇر»[1].

## مەسلىھەتلەشكەندىن كېيىن ﷲ تائالاغا تەۋەككۇل قىلىش توغرىسىدا

﴿(كېڭەشكەندىن كېيىن) بىر ئىشقا بەل باغلىساڭ، ﷲ غا تەۋەككۇل قىلغىن﴾ يەنى سەن ئۇلارغا بىر ئىشتا مەسلىھەت سالساڭ ۋە (ئۇنى قىلىشقا) بەل باغلىساڭ ﷲ غا تەۋەككۇل قىلغىن، ﴿ﷲ ھەقىقەتەن تەۋەككۇل قىلغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ﴾.

﴿ئەگەر ﷲ سىلەرگە ياردەم بەرسە، سىلەرنى ھېچ كىشى يېڭەلمەيدۇ. ئەگەر ﷲ سىلەرگە ياردىمىنى تەرك ئەتسە، ﷲ دىن باشقا سىلەرگە كىم ياردەم بېرىدۇ؟ مۆمىنلەر يالغۇز ﷲ غا تەۋەككۇل قىلسۇن! (يەنى ھەممە ئىشنى ﷲ غا تاپشۇرسۇن)﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ﷲ تائالانىڭ تۆۋەندىكى ئايىتىنىڭ مەنىسىگە ئوخشاشتۇر ﴿ياردەم پەقەت غالىب، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچى ﷲ تەرىپىدىندۇر﴾[2].

## پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ غەنىمەتكە خىيانەت قىلمايدىغانلىقى توغرىسىدا

﴿ھېچقانداق بىر پەيغەمبەر غەنىمەتكە خىيانەت قىلمايدۇ (يەنى بۇنى تەسەۋۋۇر قىلغىلى بولمايدۇ)﴾ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما، مۇجاھىد ۋە ھەسەن قاتارلىقلار بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى: پەيغەمبەرنىڭ خىيانەت قىلىشى لايىق ئەمەس، دېگەنلىك بولىدۇ، دېدى.

ئىبنى جەرىر، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بۇ ئايەت بەدرى كۈنى يوقاپ كەتكەن قىزىل رەڭلىك بىر رەخت توغرىسىدا چۈشكەن، (ئۇ رەخت يوقاپ كەتكەندە) بەزى كىشىلەر: ئۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئالغان بولۇشى مۇمكىن، دېدى.

ئۇلار بۇ ھەقتە كۆپ تارتىشقانلىقى ئۈچۈن، ﷲ تائالانىڭ بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى. ﴿ھېچقانداق بىر پەيغەمبەر غەنىمەتكە خىيانەت قىلمايدۇ (يەنى بۇنى تەسەۋۋۇر قىلغىلى بولمايدۇ). كىمكى غەنىمەتكە خىيانەت قىلىدىكەن، قىيامەت كۈنى ئۇ خىيانەت قىلغان نەرسىسى بىلەن (يەنى خىيانەت قىلغان نەرسىسى گەجگىسىگە ئارتىلغان ھالدا) كېلىدۇ﴾.

---

[1] يەنى بىر ئادەم مەسلىھەت سالسا، مەسلىھەت سېلىنغان ئادەم خۇددى بىر ئامانەتنى ئالغان ئادەمگە ئوخشاش بولۇپ، ئۇنىڭ ئۇ ئامانەتنى ئۆز ئورنىغا يەتكۈزۈش قەرزى بولغاندەك، سېلىنغان مەسلىھەتكىمۇ سەممىي مەسلىھەت بېرىش ۋە ئۇنىڭ سىرىنى ساقلاش قەرزى بار.

[2] سۈرە ئال ئىمران 126 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

اﷲ تائالا بۇ ئايەت ئارقىلىق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى مەيلى ئۇ ئۈستىدىكى پەيغەمبەرلىك ئامانىتىنى ئادا قىلىشتا بولسۇن ياكى ئولجىلارنى تەقسىم قىلىشتا بولسۇن ياكى ئۇنىڭدىن باشقا ئىشلاردا بولسۇن ھەممە خىيانەتلەردىن ئاقلىدى.

**﴿كىمكى غەنىمەتكە خىيانەت قىلىدىكەن، قىيامەت كۈنى ئۇ خىيانەت قىلغان نەرسىسى بىلەن (يەنى خىيانەت قىلغان نەرسىسى گەجگىسىگە ئارتىلغان ھالدا) كېلىدۇ. ھەر كىشىنىڭ قىلغان ئەمەلىگە تولۇق مۇكاپات، (ياكى) تولۇق جازا بېرىلىدۇ، ئۇلارغا (ياخشىلارنىڭ ساۋابىنى كېمەيتىۋېتىپ، ئاسىيلارنىڭ جازاسىنى ئاشۇرۇۋېتىپ) زۇلۇم قىلىنمايدۇ﴾** بۇ قاتتىق تەھدىتتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نۇرغۇنلىغان ھەدىسلەردە بۇنداق خىيانەت قىلىشتىن توسۇپ كەلدى.

ئىمام ئەھمەد، ئەبۇمالىك ئەشجەئىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «اﷲ تائالانىڭ دەرگاھىدا ئەڭ چوڭ خىيانەت زېمىنغا خىيانەت قىلىشتۇر، سىلەر ئىككى كىشىنى زېمىندا ياكى ھويلىدا (يەنى بىر مەھەللىدە ئولتۇرۇشتا) قوشنا ئولتۇرغانلىقىنى كۆرۈسىلەر، ئاندىن ئۇ ئىككىسىنىڭ بىرى يەنە بىرىنىڭ زېمىنىدىن بىر گەز كەلگىدەك يەرنى بۆلۈۋالىدۇ. ئەگەر ئۇ بىرى بىر گەز يەرنى بۆلۈۋالسا، قىيامەت كۈنى ئۇ يەر يەتتە قات يەردىن تاقاق بولۇپ ئۇ كىشىنىڭ بوينىغا سېلىنىدۇ».

ئىمام ئەھمەد، ئەبۇھۇمەيد سائىدىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەزد قەبىلىسىدىن ئىبنى لۇتبىيە ئىسىملىك بىر كىشىنى سەدىقە (يىغىشقا) تەيىن قىلدى، ئۇ (كىشى سەدىقىنى يىغىپ كېلىپ) بۇ سىلەرنىڭ، بۇ ماڭا ھەدىيە قىلىنغان نەرسە، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنبەرگە چىقىپ: «بىز (سەدىقە يىغىشقا) ئەۋەتكەن خادىمنىڭ نېمە قىلغىنى؟ ئۇ (سەدىقە يىققان يەردىن) قايتىپ كېلىپ بۇ سىلەرنىڭ، ماۋۇ ماڭا ھەدىيە قىلىنغىنى دەيدۇ، ئاتا ـ ئانىسىنىڭ ئۆيىدە ئولتۇرۇپ باقسۇن، ئۇنىڭغا بىرەر نەرسە ھەدىيە قىلىنامدۇ ـ يوق؟ مېنىڭ جېنىم ئۇنىڭ قولىدا بولغان زات اﷲ نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردىن بىر كىشى سەدىقىدىن بىر نەرسىنى ئېلىۋالسا، ئۇ قىيامەت كۈنى ئۇ نەرسىنى ئۆزىنىڭ يەلكىسىدە كۆتۈرۈپ كېلىدۇ. ئەگەر ئۇ نەرسە تۆگە بولغان بولسا ھۆۋلىغان ھالەتتە كېلىدۇ. ئەگەر كالا بولسا مۆرۈگەن ھالەتتە كېلىدۇ. ياكى قوي بولسا مەرىگەن ھالەتتە كېلىدۇ» دەپ ئىككى قولىنى يۇقىرىغا كۆتۈردى. ھەتتا بىز ئۇنىڭ قولتۇقىنىڭ ئاقلىقىنى كۆردۇق. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى اﷲ! مەن يەتكۈزدۈممۇ؟» دەپ ئۈچ قېتىم تەكرارلىدى.

ئىمام تىرمىزى، مۇئاز ئىبنى جەبەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنى يەمەنگە ئەۋەتتى، مەن يولغا چىقىپ بولغاندا ئارقامدىن بىرسىنى ئەۋەتىپتۇ، شۇنىڭ بىلەن مەن قايتىپ كەلدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن نېمىشقا سېنىڭ كەينىڭدىن ئادەم ئەۋەتكەنلىكىمنى بىلەمسەن؟ سەن مېنىڭ رۇخسىتىمسىز بىر نەرسىگە تېگىپ قويما، (چۈنكى) ئۇنداق قىلىش خىيانەتتۇر. **﴿كىمكى غەنىمەتكە خىيانەت قىلىدىكەن، قىيامەت كۈنى ئۇ خىيانەت قىلغان نەرسىسى بىلەن (يەنى خىيانەت قىلغان نەرسىسى گەجگىسىگە ئارتىلغان ھالدا) كېلىدۇ﴾** شۇنىڭ ئۈچۈن سېنى چاقىرغان ئىدىم، ئەمدى سەن يولۇڭغا ماڭغىن» دېدى.

ئىمام ئەھمەد، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە خىيانەت ھەققىدە سۆزلەپ، خىيانەت قىلىشنىڭ ۋە ئۇنىڭ ئاقىۋىتىنىڭ ھەقىقەتەن يامان ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ مۇنداق دېدى: «قىيامەت كۈنى بىرىڭلارنىڭ خىيانەت قىلغان تۆگىنى ھۆۋلىغان ھالىتىدە گەدىنىدە كۆتۈرۈپ كېلىپ، ئى اﷲ نىڭ پەيغەمبىرى! مېنى قۇتقۇزىۋالغىن،

دېگىنىنى كۆرۈپ قالماي، ئەگەر كۆرۈپ قالسام مەن ئۇنىڭغا، الله تائالادىن ھېچقانداق نەرسىگە ئىگە بولالمايمەن، مەن خىيانەت قىلىشنىڭ ھەققەتەن يامان ئىكەنلىكىنى يەتكۈزۈپ قويغان ئىدىم، دەيمەن. قىيامەت كۈنى بىرىڭلارنىڭ خىيانەت قىلغان ئاتنى كىشنىگەن ھالىتىدە گەدىنىدە كۆتۈرۈپ كېلىپ، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مېنى قۇتقۇزىۋالغىن، دېگىنىنى كۆرۈپ قالماي، ئەگەر كۆرۈپ قالسام مەن ساڭا الله تائالادىن ھېچقانداق نەرسىگە ئىگە بولالمايمەن. مەن خىيانەت قىلىشنىڭ ھەققەتەن يامان ئىكەنلىكىنى يەتكۈزۈپ قويغان ئىدىم، دەيمەن. قىيامەت كۈنى بىرىڭلار، خىيانەت قىلغان رەخت ۋە كىيىم ـ كېچەكلەرنى گەدىنىدە لەپىلدىتىپ كېلىپ، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مېنى قۇتقۇزىۋالغىن دېگىنىنى كۆرۈپ قالماي، ئەگەر كۆرۈپ قالسام مەن ساڭا الله تائالادىن ھېچقانداق نەرسىگە ئىگە بولالمايمەن. مەن خىيانەت قىلىشنىڭ ھەققەتەن يامان ئىكەنلىكىنى يەتكۈزۈپ قويغان ئىدىم، دەيمەن. قىيامەت كۈنى بىرىڭلارنىڭ خىيانەت قىلغان ئالتۇن، كۈمۈشلەرنى گەدىنىدە كۆتۈرۈپ كېلىپ، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! مېنى قۇتقۇزىۋالغىن، دېگىنىنى كۆرۈپ قالماي، ئەگەر كۆرۈپ قالسام مەن ساڭا الله تائالادىن ھېچقانداق نەرسىگە ئىگە بولالمايمەن، مەن خىيانەت قىلىشنىڭ ھەققەتەن يامان ئىكەنلىكىنى يەتكۈزۈپ قويغان ئىدىم، دەيمەن ››.

ئىمام ئەھمەد، ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: خەيبەر كۈنى ساھابىلەردىن بىر تۈركۈم كىشىلەر كېلىپ پالانى شېھىت بولدى، پۇستانى شېھىت بولدى، دېيىشىپ بىر ئادەمگە كېلىپ بۇمۇ شېھىت بولدى، دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ‹‹ياق، شەكسىز مەن ئۇنى خىيانەت قىلغان بىر تون ياكى بىر پۈركەنجىنىڭ سەۋەبىدىن دوزاختا كۆردۈم ›› دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ‹‹ ئى ئۆمەر! سەن بېرىپ كىشىلەرنىڭ ئارىسىدا: جەننەتكە پەقەت مۆمىنلەرلا كىرەلەيدۇ، دەپ جاكارلىغىن›› دېدى. ئاندىن مەن چىقىپ: جەننەتكە پەقەت مۆمىنلەرلا كىرەلەيدۇ، دەپ جاكارلىدىم.

## ئىشەنچلىك ئادەم بىلەن خىيانەتچىنىڭ باراۋەر بولمايدىغانلىقى توغرىسىدا

**﴿الله نىڭ رازىلىقىنى ئىزدىگەن كىشى الله نىڭ غەزىپىگە ئۇچراشقا تېگىشلىك بولغان كىشىگە ئوخشامدۇ؟ الله نىڭ غەزىپىگە ئۇچراشقا تېگىشلىك بولغان كىشىنىڭ بارىدىغان جايى جەھەننەمدۇر، جەھەننەم نېمە دېگەن يامان جاي!﴾** يەنى الله تائالا يولغا قويغان ئىشلاردا الله تائالانىڭ دىنىغا ئەگىشىپ، الله تائالانىڭ رازىلىقى ۋە ئۇنىڭ كاتتا ساۋابىغا ئېرىشكەن ۋە ئۇنىڭ ئازابىدىن قۇتۇلۇپ قالغان كىشى بىلەن الله تائالانىڭ غەزىپىگە يولۇققان كىشى باراۋەر بولامدۇ؟ قىيامەت كۈنى الله تائالانىڭ غەزىپىگە يولۇققان كىشىنىڭ ئورنى جەھەننەمدۇر. جەھەننەم نېمە دېگەن يامان ئورۇن!

بۇ ھەقتە كەلگەن ئايەتلەر ناھايىتى كۆپتۇر، تۆۋەندىكى ئايەتلەر بۇ ئايەتلەرنىڭ قاتارىدىندۇر: ﴿(ئى مۇھەممەد!) پەرۋەردىگارىڭ تەرىپىدىن ساڭا نازىل قىلىنغان نەرسىنىڭ ھەق ئىكەنلىكىنى بىلىدىغان ئادەم (ھەقنى كۆرمەيدىغان دىلى) كور ئادەم بىلەن ئوخشاش بولامدۇ؟﴾[1] ﴿بىز ياخشى ۋەدىنى قىلغان (يەنى جەننەتنى ۋەدە قىلغان) ئادەم ئۇنى تاپىدۇ، (ئۇ) دۇنيا تىرىكچىلىكىدىكى پايدىلىنىدىغان نەرسىلەر بىلەن بىز پايدىلاندۇرغان﴾[2].

---

[1] سۈرە رەئد 19 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە قەسەس 61 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

﴿**الله نىڭ دەرگاھىدا ئۇلارنىڭ دەرىجىسى تۈرلۈك بولىدۇ**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە، ھەسەنبەسرى ۋە مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق: ياخشى كىشىلەر ۋە يامان كىشىلەرمۇ دەرىجىگە بۆلۈنىدۇ، دېدى. ئەبۇئۇبەيدە ۋە كىسائى مۇنداق دەيدۇ: «ياخشى كىشىلەرنىڭمۇ جەننەتتىكى ئورۇنلىرى، پەرقلىق بولىدۇ. يامان كىشىلەرنىڭمۇ دوزاختىكى ئورۇنلىرى پەرقلىق بولىدۇ». الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿(ئاخىرەتتە) ھەر ئادەمنىڭ قىلغان ئەمەلىگە يارىشا دەرىجىسى بولىدۇ﴾[1].

﴿**الله ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر**﴾ يەنى الله تائالا ئۇلارغا، ئۇلارنىڭ قىلغان ئىشلىرىنىڭ ئەجرىنى تولۇق بېرىدۇ. ئۇلارنىڭ قىلغان ياخشى ئىشلىرىدىن كىچىككىنىمۇ تۈتۈپ قېلىنمايدۇ. قىلغان يامان ئىشلىرىغا كىچىككىنىمۇ قوشۇپ قويۇلمايدۇ. بەلكى، ياخشى ئىش قىلغان بولسا مۇكاپات، يامان ئىش قىلغان بولسا جازا بېرىلىدۇ.

## پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەۋەتىلىشىنىڭ بىز ئۈچۈن كاتتا بىر نېمەت ئىكەنلىكى توغرىسىدا

﴿**الله مۆمىنلەرگە الله نىڭ ئايەتلىرىنى تىلاۋەت قىلىدىغان، ئۆزلىرىدىن بولغان بىر پەيغەمبەر ئەۋەتىپ، ئۇلارغا چوڭ ئىھسان قىلدى**﴾ يەنى مۆمىنلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن سۆزلىشەلىسۇن، ئۇنىڭدىن سوراپ بىلسۇن، ئۇنىڭ بىلەن بىر يەردە ئولتۇرسۇن ۋە ئۇنىڭدىن مەنپەئەتلەنسۇن دەپ، ئۇلارنىڭ مىللىتىدىن ئەۋەتىلدى.

بۇ ھەقتە الله تائالا مۇنداق دېدى: ﴿(ئى مۇھەممەد!) (ئېيتقىنكى، «مەن پەقەت سىلەرگە ئوخشاش بىر ئىنسانمەن، ماڭا ۋەھيى قىلىنىدۇكى، سىلەرنىڭ ئىلاھىڭلار يالغۇز بىر ئىلاھتۇر﴾[2] ﴿بىز سەندىن ئىلگىرى ئەۋەتكەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەممىسىلا ئەلۋەتتە تاماق يەيتتى، بازارلاردا مېڭىپ يۈرەتتى﴾[3] ﴿بىز سەندىن ئىلگىرى پەقەت شەھەر ئاھالىسىدىن بولغان ئەرلەرنى پەيغەمبەر قىلىپ، ئۇلارغا ۋەھيى قىلدۇق﴾[4] ﴿«ئى جىنلار ۋە ئىنسانلار جامائەسى! سىلەرگە ئۆز ئىچىڭلاردىن مېنىڭ ئايەتلىرىمنى بايان قىلىپ بېرىدىغان، بۇ كۈنۈڭلاردىكى ئۇچرىشىشتىن سىلەرنى ئاگاھلاندۇرىدىغان پەيغەمبەرلەر كەلمىدىمۇ؟»﴾[5].

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇلارنىڭ مىللىتىدىن بولغانلىقى، ئۇلار ئۈچۈن چوڭ بىر نېمەتتۇر. (ئەگەر پەيغەمبەر ئۇلاردىن بولسا) ئۇلار ئۇنىڭ بىلەن سۆزلىشەلەيدۇ ۋە چۈشىنەلمىگەن نەرسىلەر بولسا ئۇنىڭدىن سورىيالايدۇ، شۇڭا الله تائالا مۇنداق دېدى: ﴿**الله نىڭ ئايەتلىرىنى تىلاۋەت قىلىدىغان**﴾ يەنى قۇرئاننى ئوقۇپ بېرىدىغان، ﴿**پاك قىلىدىغان**﴾ يەنى ئۇلارنىڭ شېرىك ئەقىدىسى ۋە ئىسلامغا كىرىشتىن بۇرۇنقى ئۇلارغا سىڭىپ كەتكەن ناچار ئەخلاق ۋە بۇزۇق ئەقىدىلەردىن ئۇلارنى پاكلاش ئۈچۈن، ئۇلارنى ياخشىلىققا بۇيرۇيدىغان ۋە يامانلىقتىن توسىدىغان، ﴿**كىتابنى ۋە ھېكمەتنى (يەنى قۇرئان بىلەن سۈننەتنى) ئۆگىتىدىغان**﴾ بىر پەيغەمبەرنى ئەۋەتىپ، ئۇلارغا چوڭ ئىھسان قىلدى.

---

[1] سۈرە ئەنئام 132 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە كەھف 110 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە فۇرقان 20 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] سۈرە يۇسۇف 109 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[5] سۈرە ئەنئام 130 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

﴿**ھالبۇكى، ئۇلار بۇرۇن ئوچۇق گۇمراھلىقتا ئىدى**﴾ يەنى ئۇلار بۇ پەيغەمبەر كېلىشتىن بۇرۇن ھەممە ئادەم بىلىدىغان، ئوچۇق گۇمراھلىقتا ۋە نادانلىق ئىچىدە ئىدى.

* * * * * * *

أَوَلَمَّآ أَصَـٰبَتْكُم مُّصِيبَةٌ قَدْ أَصَبْتُم مِّثْلَيْهَا قُلْتُمْ أَنَّىٰ هَـٰذَا ۖ قُلْ هُوَ مِنْ عِندِ أَنفُسِكُمْ ۗ إِنَّ ٱللَّهَ
عَلَىٰ كُلِّ شَىْءٍ قَدِيرٌ ﴿١٦٥﴾ وَمَآ أَصَـٰبَكُمْ يَوْمَ ٱلْتَقَى ٱلْجَمْعَانِ فَبِإِذْنِ ٱللَّهِ وَلِيَعْلَمَ ٱلْمُؤْمِنِينَ ﴿١٦٦﴾
وَلِيَعْلَمَ ٱلَّذِينَ نَافَقُوا۟ ۚ وَقِيلَ لَهُمْ تَعَالَوْا۟ قَـٰتِلُوا۟ فِى سَبِيلِ ٱللَّهِ أَوِ ٱدْفَعُوا۟ ۖ قَالُوا۟ لَوْ نَعْلَمُ قِتَالًا
لَّٱتَّبَعْنَـٰكُمْ ۗ هُمْ لِلْكُفْرِ يَوْمَئِذٍ أَقْرَبُ مِنْهُمْ لِلْإِيمَـٰنِ ۚ يَقُولُونَ بِأَفْوَٰهِهِم مَّا لَيْسَ فِى قُلُوبِهِمْ ۗ
وَٱللَّهُ أَعْلَمُ بِمَا يَكْتُمُونَ ﴿١٦٧﴾ ٱلَّذِينَ قَالُوا۟ لِإِخْوَٰنِهِمْ وَقَعَدُوا۟ لَوْ أَطَاعُونَا مَا قُتِلُوا۟ ۗ قُلْ فَٱدْرَءُوا۟ عَنْ
أَنفُسِكُمُ ٱلْمَوْتَ إِن كُنتُمْ صَـٰدِقِينَ ﴿١٦٨﴾

*سىلەرگە يەتكەن مۇسىبەت سىلەر دۈشمەنگە يەتكۈزگەن مۇسىبەتنىڭ يېرىمىغا تەڭ كېلىدىغان تۇرسا (يەنى ئۇھۇد غازىتىدا سىلەردىن 70 كىشى شېھىت بولغان تۇرسا، بەدرى غازىتىدا بولسا مۇشرىكلاردىن 70 كىشىنى ئۆلتۈرگەن، 70 كىشىنى ئەسىر ئالغان تۇرساڭلار)، سىلەر يەنە: «بۇ مۇسىبەت قەيەردىن كەلدى؟» دېدىڭلار. ئېيتقىنكى، «ئۇ سىلەرنىڭ ئۆزلىرىڭلاردىن (يەنى پەيغەمبەرنىڭ ئەمرىگە خىلاپلىق قىلغانلىقىڭلار ۋە غەنىمەتكە ھېرىس بولغانلىقىڭلاردىن) بولدى». اللّٰه ھەقىقەتەن ھەر نەرسىگە قادىردۇر*﴿165﴾*. ئىككى قوشۇن ئۇچراشقان كۈندە (يەنى مۇسۇلمانلار بىلەن مۇشرىكلار توقۇنۇشقان ئۇھۇد جېڭىدە) سىلەرگە كەلگەن مۇسىبەت اللّٰه نىڭ ئىرادىسى بىلەن كەلگەندۇر، بۇ ھەقىقىي مۆمىنلەرنى بىلىش (يەنى ئايرىش) ئۈچۈندۇر*﴿166﴾*. ۋە مۇناپىقلارنى بىلىش (يەنى ئايرىش) ئۈچۈندۇركى، ئۇلارغا: «كېلىڭلار، اللّٰه يولىدا ئۇرۇش قىلىڭلار ياكى (ئۆزەڭلارنى) قوغداڭلار» دېيىلسە، ئۇلار: «ئۇرۇشتىن خەۋەر تاپقان بولساق، ئەلۋەتتە، سىلەرگە ئەگىشەتتۇق (يەنى سىلەر بىلەن بىر سەپتە تۇرۇپ ئۇرۇش قىلاتتۇق)» دېدى. ئۇ كۈندە ئۇلار ئىمانغا قارىغاندا كۇفرىغا يېقىن ئىدى. ئۇلار كۆڭۈللىرىدە يوق نەرسىلەرنى ئېغىزلىرىدا دېدى، ئۇلار يوشۇرغاننى (يەنى نىفاق بىلەن مۇشرىكلىكىنى) اللّٰه ئوبدان بىلىدۇ*﴿167﴾*. (بۇ يەنە اللّٰه نىڭ) ئۇرۇشقا چىقىشنى خالىمىغان (مۇناپىقلارنى ئايرىشى ئۈچۈندۇركى، ئۇلار ئۆيلىرىدە) ئولتۇرۇپ قېرىنداشلىرىغا: «ئەگەر ئۇلار (يەنى مۆمىنلەر) بىزگە بويسۇنغان بولسا (يەنى نەسىھىتىمىزنى ئاڭلاپ ئۇرۇشتىن قايتقان بولسا)، ئۆلتۈرۈلمەيتتى» دېدى. (ئى مۇھەممەد! بۇ مۇناپىقلارغا) ئېيتقىنكى، «(ئەگەر ئۇرۇشقا چىقماسلىق ئۆلۈمدىن قۇتۇلدۇرىدىغان بولسا) ئۆلۈمنى ئۆزەڭلاردىن دەپئى قىلىپ بېقىڭلار، ئەگەر (دەۋايىڭلاردا) راستچىل بولساڭلار»*﴿168﴾*.*

## ئۇھۇد ئۇرۇشىدا مۆمىنلەرگە كەلگەن مۇسىبەتنىڭ سەۋەبى ۋە ھېكمىتى توغرىسىدا

﴿**سىلەرگە يەتكەن مۇسىبەت سىلەر دۈشمەنگە يەتكۈزگەن مۇسىبەتنىڭ يېرىمىغا تەڭ كېلىدىغان تۇرسا**﴾ ئىبنى ئەبۇھاتەم، ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۇھۇد ئۇرۇشىدا مۇسۇلمانلار بەدرى ئۇرۇشىدا كاپىرلاردىن فىدىيە ئالغانلىقى ئۈچۈن جازالاندى. مۇسۇلمانلاردىن 70 كىشى ئۆلتۈرۈلدى. ساھابىلار قېچىپ كەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇدۇل چىشى سۇندۇرۇلدى، بېشىغا كىيگەن تۆمۈر قالپىقى، بېشىنى يارىلاندۇرىۋەتكەچكە ئاققان قان ئۇنىڭ يۈزىگە ئېقىپ چۈشتى. شۇنىڭ بىلەن اللە تائالا بۇ ئايەتنى چۈشۈردى: ﴿**سىلەرگە يەتكەن مۇسىبەت سىلەر دۈشمەنگە يەتكۈزگەن مۇسىبەتنىڭ يېرىمىغا تەڭ كېلىدىغان تۇرسا (يەنى ئۇھۇد غازىتىدا سىلەردىن 70كىشى شېھىت بولغان تۇرسا، بەدرى غازىتىدا بولسا مۇشرىكلاردىن 70 كىشىنى ئۆلتۈرگەن، 70كىشىنى ئەسىر ئالغان تۇرساڭلار)، سىلەر يەنە: «بۇ مۇسىبەت قەيەردىن كەلدى؟» دېدىڭلار. ئېيتقىنكى، «ئۇ سىلەرنىڭ ئۆزلىرىڭلاردىن (يەنى پەيغەمبەرنىڭ ئەمرىگە خىلاپلىق قىلغانلىقىڭلار ۋە غەنىمەتكە ھېرىس بولغانلىقىڭلاردىن) بولدى»**﴾ يەنى سىلەر (كاپىرلاردىن) فىدىيە ئالغانلىقىڭلارنىڭ سەۋەبى بىلەن، سىلەرگە بۇ مۇسىبەت يەتتى.

مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق، ئىبنى جۇرەيج، رەبىيئ ئىبنى ئەنەس ۋە سۇددى قاتارلىقلار: ﴿**ئېيتقىنكى، «ئۇ سىلەرنىڭ ئۆزلىرىڭلاردىن (يەنى پەيغەمبەرنىڭ ئەمرىگە خىلاپلىق قىلغانلىقىڭلار ۋە غەنىمەتكە ھېرىس بولغانلىقىڭلاردىن) بولدى»**﴾ دېگەن ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دېدى: سىلەر، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوقياچىلار ئورنىۇڭلاردىن مىدىرلىماڭلار، دېگەن بۇيرۇقىغا ئاسىيلىق قىلغانلىقىڭلار سەۋەبى بىلەن، دېگەنلىك بولىدۇ. ﴿**اللە ھەقىقەتەن ھەر نەرسىگە قادىردۇر**﴾ يەنى اللە تائالا خالىغىنى بىلەن ھۆكۈم قىلىدۇ، ئۇنىڭ ھۆكمىگە ھېچكىم قارشى تۇرالمايدۇ.

﴿**ئىككى قوشۇن ئۇچراشقان كۈندە (يەنى مۇسۇلمانلار بىلەن مۇشرىكلار توقۇنۇشقان ئوھۇد جېڭىدە) سىلەرگە كەلگەن مۇسىبەت اللە نىڭ ئىرادىسى بىلەن كەلگەندۇر**﴾ يەنى سىلەرنىڭ دۈشمىنىڭلارنىڭ ئالدىدا قېچىشىڭلار، ئۇلارنىڭ سىلەردىن بىر تۈركۈم كىشىلەرنى ئۆلتۈرۈۋېتىشى ۋە بىر تۈركۈملىرىنى يارىلاندۇرۇشى، اللە تائالانىڭ ئۇرۇنلاشتۇرۇشى بىلەن بولغاندۇر. بۇ ئىشلاردا اللە تائالانىڭ بىر ھېكمىتى باردۇر.

﴿**ۋە مۇناپىقلارنى بىلىش (يەنى ئايرىش) ئۈچۈندۇركى، ئۇلارغا: «كېلىڭلار، اللە يولىدا ئۇرۇش قىلىڭلار ياكى (ئۆزەڭلارنى) قوغداڭلار» دېيىلسە**﴾ ئۇھۇد كۈنى، ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەي ئىبنى سەلۇل دېگەن مۇناپىققا ئەگىشىپ يولنىڭ يېرىمىدىن قايتىپ كەتكەن مۇناپىقلارنىڭ كەينىدىن مۆمىنلەر كېلىپ، ئۇلارنى جەڭ مەيدانىغا قايتىپ ئۇرۇش قىلىشقا، مۇسۇلمانلارغا ياردەم قىلىشقا ۋە مۇسۇلمانلار سېپىگە قېتىلىشقا رىغبەتلەندۈرىدۇ. مۇناپىقلار ئۇلارغا مۇنداق دەپ جاۋاب قايتۇرىدۇ: ﴿**ئۇلار: «ئۇرۇشتىن خەۋەر تاپقان بولساق، ئەلۋەتتە، سىلەرگە ئەگىشەتتۇق (يەنى سىلەر بىلەن بىر سەپتە تۇرۇپ ئۇرۇش قىلاتتۇق)» دېدى**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇجاھىد مۇنداق دەيدۇ: بىز سىلەرنىڭ ئۇرۇش قىلىدىغانلىقىڭلارنى بىلگەن بولساق، ئەلۋەتتە سىلەرگە ئەگىشەتتۇق ۋە لېكىن سىلەر ئۇرۇش قىلمايسىلەر.

﴿ئۇ كۈندە ئۇلار ئىمانغا قارىغاندا كۇفرىغا يېقىن ئىدى﴾ ئالىملار بۇ ئايەتلەر بىلەن بىر كىشىنىڭ ئەھۋالىنىڭ ئۆزگىرىپ تۇرىدىغانلىقىغا پاكىت كەلتۈردى؛ يەنى (بەزى ۋاقىتتا) كۇپۇرلۇققا يېقىن ھالەتتە ۋە (بەزى ۋاقىتتا) ئىمانغا يېقىن ھالەتتە بولىدۇ.

﴿ئۇلار كۆڭۈللىرىدە يوق نەرسىلەرنى ئېغىزلىرىدا دېدى﴾ بۇ ئايەتنىڭ قاتارىدىن مۇناپىقلارنىڭ ﴿«ئۇرۇشتىن خەۋەر تاپقان بولساق، ئەلۋەتتە، سىلەرگە ئەگىشەتتۇق (يەنى سىلەر بىلەن بىر سەپتە تۇرۇپ ئۇرۇش قىلاتتۇق)»﴾ دېگەن سۆزىدۇر. چۈنكى، مۇناپىقلار قۇرەيش كاپىرلىرىنىڭ بەدرى ئۇرۇشىدا كەلگەن مۇسىبەت سەۋەبى بىلەن مۇسۇلمانلاردىن نەچچە ھەسسە جىق بولۇپ مۇسۇلمانلارغا شىددەت بىلەن ئۇرۇش ئۈچۈن يىراق يەردىن كەلگەنلىكىنى ۋە ئۇرۇشنىڭ چوقۇم بولىدىغانلىقىنى بىلىدۇ. شۇڭا الله تائالا مۇنداق دېدى: ﴿ئۇلار يوشۇرغاننى ( يەنى نىفاق بىلەن مۇشرىكلىكنى) الله ئوبدان بىلىدۇ﴾.

﴿(بۇ يەنە الله نىڭ) ئۇرۇشقا چىقىشنى خالىمىغان (مۇناپىقلارنى ئايرىشى ئۈچۈندۇركى، ئۇلار ئۆيلىرىدە ) ئولتۇرۇپ قېرىنداشلىرىغا: «ئەگەر ئۇلار (يەنى مۆمىنلەر) بىزگە بويسۇنغان بولسا (يەنى نەسىھىتىمىزنى ئاڭلاپ ئۇرۇشتىن قايتقان بولسا)، ئۆلتۈرۈلمەيتتى» دېدى﴾ يەنى بىزنىڭ ئۇلارغا ئۇرۇشقا چىقماي ئۆيدە ئولتۇرۇشقا بەرگەن مەسلىھىتىمىزگە قوشۇلغان بولسا، ئۆلتۈرۈلگەنلەرنىڭ قاتارىدا ئۆلتۈرۈلمەيتتى.

﴿(ئى مۇھەممەد! بۇ مۇناپىقلارغا ) ئېيتقىنكى، «(ئەگەر ئۇرۇشقا چىقماسلىق ئۆلۈمدىن قۇتۇلدۇرىدىغان بولسا ) ئۆلۈمنى ئۆزەڭلاردىن دەپئى قىلىپ بېقىڭلار، ئەگەر (دەۋايىڭلاردا) راستچىل بولساڭلار»﴾ يەنى جەڭگە چىقماي ئۆيدە ئولتۇرۇش بىر ئادەمنى ئۆلتۈرۈلۈش ياكى ئۆلۈشتىن ساقلاپ قالىدىغان بولسا، ئى مۇناپىقلار سىلەر ئۆلمەسلىكىڭلار بولاتتى. ھالبۇكى، ئۆلۈم سىلەرگە مۇستەھكەم قەلئەلەردە بولغان تەقدىردىمۇ يېتىپ كېلىدۇ. ئەگەر سىلەر يۇقىرىدا قىلغان دەۋايىڭلاردا راستچىل بولساڭلار، ئۆزەڭلاردىن ئۆلۈمنى توسۇپ بېقىڭلار. مۇجاھىد، جابىر ئىبنى ئابدۇللاھنىڭ: بۇ ئايەت ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەي ئىبنى سەلۇل ھەققىدە چۈشكەن دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلدى.

* * * * * * *

وَلَا تَحْسَبَنَّ ٱلَّذِينَ قُتِلُواْ فِى سَبِيلِ ٱللَّهِ أَمْوَٰتًاۢ ۚ بَلْ أَحْيَآءٌ عِندَ رَبِّهِمْ يُرْزَقُونَ ﴿١٦٩﴾ فَرِحِينَ بِمَآ
ءَاتَىٰهُمُ ٱللَّهُ مِن فَضْلِهِۦ وَيَسْتَبْشِرُونَ بِٱلَّذِينَ لَمْ يَلْحَقُواْ بِهِم مِّنْ خَلْفِهِمْ أَلَّا خَوْفٌ عَلَيْهِمْ وَلَا هُمْ
يَحْزَنُونَ ﴿١٧٠﴾ ۞ يَسْتَبْشِرُونَ بِنِعْمَةٍ مِّنَ ٱللَّهِ وَفَضْلٍ وَأَنَّ ٱللَّهَ لَا يُضِيعُ أَجْرَ ٱلْمُؤْمِنِينَ ﴿١٧١﴾ ٱلَّذِينَ
ٱسْتَجَابُواْ لِلَّهِ وَٱلرَّسُولِ مِنۢ بَعْدِ مَآ أَصَابَهُمُ ٱلْقَرْحُ ۚ لِلَّذِينَ أَحْسَنُواْ مِنْهُمْ وَٱتَّقَوْاْ أَجْرٌ عَظِيمٌ
﴿١٧٢﴾ ٱلَّذِينَ قَالَ لَهُمُ ٱلنَّاسُ إِنَّ ٱلنَّاسَ قَدْ جَمَعُواْ لَكُمْ فَٱخْشَوْهُمْ فَزَادَهُمْ إِيمَٰنًا وَقَالُواْ حَسْبُنَا
ٱللَّهُ وَنِعْمَ ٱلْوَكِيلُ ﴿١٧٣﴾ فَٱنقَلَبُواْ بِنِعْمَةٍ مِّنَ ٱللَّهِ وَفَضْلٍ لَّمْ يَمْسَسْهُمْ سُوٓءٌ وَٱتَّبَعُواْ رِضْوَٰنَ ٱللَّهِ ۗ

وَٱللَّهُ ذُو فَضۡلٍ عَظِيمٍ ﴿١٧٤﴾ إِنَّمَا ذَٰلِكُمُ ٱلشَّيۡطَٰنُ يُخَوِّفُ أَوۡلِيَآءَهُۥ فَلَا تَخَافُوهُمۡ وَخَافُونِ إِن كُنتُم مُّؤۡمِنِينَ ﴿١٧٥﴾

*الله نىڭ يولىدا شېھىت بولغانلارنى ئۆلۈك دەپ گۇمان قىلمىغىن، بەلكى، ئۇلار تىرىك بولۇپ، الله نىڭ دەرگاھىدىكى رىزىقتىن بەھرىمەن قىلىنىدۇ (يەنى جەننەتنىڭ نېمەتلىرىدىن ئەتىگەن ـ ئاخشامدا مەڭگۈلۈك رىزىقلاندۇرۇپ تۇرۇلىدۇ) [169]. ئۇلار الله نىڭ ئۆزلىرىگە بەرگەن پەزلىدىن خۇرسەندۇر، ئۆزلىرىنىڭ ئارقىسىدىن تېخى يېتىپ كەلمىگەن (يەنى شېھىت بولماي تىرىك قالغان) قېرىنداشلىرىغا (ئاخىرەتتە) نە قورقۇنچ، (دۇنيادىن ئايرىلغانلىقىغا) نە قايغۇ يوق ئىكەنلىكى بىلەن خۇش خەۋەر بېرىشنى تىلەيدۇ [170]. ئۇلار الله تەرىپىدىن بېرىلگەن نېمەت ۋە پەزلنى، مۆمىنلەرنىڭ ئەجرىنى الله نىڭ بىكار قىلىۋەتمەيدىغانلىقى بىلەن خۇش خەۋەر بېرىشنى تىلەيدۇ [171]. (ئۇھۇد غازىتىدا) يارىلانغاندىن كېيىن الله نىڭ ۋە پەيغەمبەرنىڭ چاقىرىقىغا ئاۋاز قوشقانلار، ئۇلار (يەنى مۆمىنلەر) دىن ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار ۋە تەقۋادارلىق قىلغانلار چوڭ ساۋابقا ئېرىشىدۇ [172]. (مۇشرىكلار تەرەپدارى بولغان) ئادەملەر ئۇلارغا: «شەك ـ شۈبھىسىزكى، كىشىلەر (يەنى قۇرەيشلەر) سىلەرگە قارشى قوشۇن توپلىدى، ئۇلاردىن قورقۇڭلار» دېدى. بۇ سۆز ئۇلارنىڭ ئىمانىنى كۈچەيتتى. ئۇلار: «بىزگە الله كۇپايە، الله نېمىدېگەن ياخشى ھامىي!» دېدى [173]. ئۇلار الله نىڭ نېمىتى ۋە پەزلى بىلەن قايتىپ كەلدى، ھېچقانداق زىيان ـ زەخمەتكە ئۇچرىمىدى، ئۇلار الله نىڭ رازىلىقىنى ئىزدىدى. الله ئۇلۇغ پەزل ئىگىسىدۇر [174]. ئەنە شۇ شەيتان ئۆز دوستلىرىنى (يەنى كۇففارلارنى) قورقىتىدۇ. ئەگەر مۆمىن بولساڭلار، ئۇلاردىن قورقماڭلار، مەندىن قورقۇڭلار [175].*

## شېھىتلەرنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

الله تائالا، شېھىتلەر بۇ دۇنيادا ئۆلتۈرۈلسىمۇ، ئۇلارنىڭ جانلىرىنىڭ ئاخىرەتتە تىرىك بولۇپ ئۇزۇقلىنىپ تۇرىدىغانلىقىدىن خەۋەر بېرىدۇ. ئىمام مۇسلىم، مەسرۇقنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىز ئابدۇللاھدىن: ﴿**الله نىڭ يولىدا شېھىت بولغانلارنى ئۆلۈك دەپ گۇمان قىلمىغىن، بەلكى، ئۇلار تىرىك بولۇپ، الله نىڭ دەرگاھىدىكى رىزىقتىن بەھرىمەن قىلىنىدۇ (يەنى جەننەتنىڭ نېمەتلىرىدىن ئەتىگەن ـ ئاخشامدا مەڭگۈلۈك رىزىقلاندۇرۇپ تۇرۇلىدۇ)**﴾ دېگەن ئايەتنىڭ مەنىسى توغرۇلۇق سورىدۇق.

ئابدۇللاھ: ھەقىقەتەن بىز بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن سورىغان ئىدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەپ جاۋاب بەردى: «ئۇلارنىڭ جانلىرى يېشىل بىر قۇشنىڭ پوكىنىدا بولىدۇ. قۇشنىڭ ئەرشنىڭ ئاستىغا ئېسىپ قويۇلغان قونداقلىرى بار. ئۇ جەننەتتە خالىغان يەرگە ئۇچۇپ بارىدۇ. ئاندىن ھېلىقى قونداققا قايتىپ كېلىدۇ. ئاندىن شېھىتلارنىڭ پەرۋەردىگارى ئۇلارغا قاراپ: سىلەر بىر نەرسە ئارزۇ قىلامسىلەر؟ دەيدۇ. ئۇلار: بىز يەنە قايسى نەرسىنى ئارزۇ قىلاتتۇق، بىز جەننەتتە خالىغان يېرىمىزگە ئۇچۇپ يۈرسەك، دەيدۇ. الله تائالا بۇ سوئالنى ئۈچ قېتىم تەكرارلايدۇ. ئۇلار (بىر نەرسە) سورىمىسا بولمايدىغانلىقىنى چۈشىنىپ: ئى پەرۋەردىگارىمىز! بىز سېنىڭ يولۇڭدا يەنە قايتا بىر قېتىم ئۆلتۈرۈلۈپ شېھىتلىكنىڭ ھازىرقىدەك يۇقىرى دەرىجىسىگە ئېرىشىشىمىز ئۈچۈن سېنىڭدىن جانلىرىمىزنى جەسەتلىرىمىزگە قايتۇرۇشىڭنى سورايمىز، دەيدۇ. الله تائالا ئۇلارنىڭ ھېچقانداق نەرسىگە ھاجىتى يوقلۇقىنى كۆرۈپ (ئۇلارنى ئۆز ھالىغا) قويۇپ قويىدۇ».

ئىمام ئەھمەد، ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «شېھىتتىن باشقا، ئەجىلى بىلەن ئۆلۈپ اللہ تائالانىڭ دەرگاھىدا ياخشىلىققا ئېرىشكەن ھەر قانداق بىر جان دۇنياغا قايتىش ئارزۇسىدا بولمايدۇ. پەقەت شېھىت بولغان ئادەم شېھىتلىكنىڭ پەزىلىتىنى كۆرگەنلىكى ئۈچۈن، دۇنياغا قايتىپ (اللہ تائالانىڭ يولىدا) يەنە بىر قېتىم ئۆلتۈرۈلۈشنى خالايدۇ».

ئىمام ئەھمەد، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئۇھۇد ئۇرۇشىدا سىلەرنىڭ قېرىنداشلىرىڭلارغا مۇسىبەت يېتىپ، ئۇلار شېھىت بولغاندا اللہ تائالا ئۇلارنىڭ جانلىرىنى يېشىل بىر قۇشنىڭ پوكىنىدا قىلدى. قۇش جەننەتنىڭ ئۆستەڭلىرىگە كېلىدۇ ۋە جەننەتنىڭ مېۋىلىرىدىن يەيدۇ، ئەرشنىڭ سايىسى ئاستىدا ئېسىپ قويۇلغان ئالتۇندىن ياسالغان قونداقلارغا كېلىپ قونىدۇ. ئۇلار يېمەك ـ ئىچمەكلىرىنىڭ ئاجايىپ شېرىن، تۇرىدىغان ئورۇنلىرىنىڭ ناھايىتى چىرايلىق ئىكەنلىكىنى كۆرۈپ: كاشكى بىزنىڭ (دۇنيادا قالغان) قېرىنداشلىرىمىز اللہ تائالانىڭ بىزگە قىلغان مەرھەمىتىنى بىلسە ئىدى، جىھاد قىلىشنى تاشلىمايتتى ۋە ئۇرۇش قىلىشتىن قورقمايتتى، دەيدۇ. اللہ تائالا: مەن ئۇلارغا (سىلەرنىڭ بۇ سۆزىڭلارنى) يەتكۈزىمەن دەپ: ﴿**اللہ نىڭ يولىدا شېھىت بولغانلارنى ئۆلۈك دەپ گۇمان قىلمىغىن، بەلكى، ئۇلار تىرىك بولۇپ، اللہ نىڭ دەرگاھىدىكى رىزىقتىن بەھرىمەن قىلىنىدۇ (يەنى جەننەتنىڭ نېمەتلىرىدىن ئەتىگەن ـ ئاخشامدا مەڭگۈلۈك رىزىقلاندۇرۇپ تۇرۇلىدۇ)**﴾ دېگەن ئايەتنى چۈشۈردى. شۇنىڭدەك قەتادە، رەبىئ ۋە زەھھاك قاتارلىقلار: بۇ ئايەت ئۇھۇد ئۇرۇشىدا ئۆلتۈرۈلۈپ كەتكەن كىشىلەر ھەققىدە چۈشتى، دېدى.

ئەبۇبەكرى ئىبنى مەردەۋەي، جابىر ئىبنى ئابدۇللاھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا قاراپ: «ھەي جابىر! كۆڭلۈك سۇنۇقتەكلا كۆرۈنىسەنغۇ؟» دېدى. مەن: ئى اللہ نىڭ پەيغەمبىرى! دادام شېھىت قىلىنىپ زىممىسىدىكى قەرز ۋە بىر ئائىلىنى ماڭا تاشلاپ قويدى، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن ساڭا (اللہ تائالا بىر كىشىگە سۆزلىمەكچى بولسا) ئۇنىڭغا پەقەت پەردە ئارقىسىدىن سۆزلىگەنلىكىنى، (ئەمما) سېنىڭ داداڭغا يۈز تۇرانە سۆزلىگەنلىكىدىن خەۋەر بېرەيمۇ» دەپ، مۇنداق دېدى: «اللہ تائالا داداڭغا: سەن مەندىن بىر نەرسە تىلىگىن مەن (تىلىگەن نەرسەڭنى) بېرەي، دېدى. (داداڭ): مەن سەندىن مېنىڭ دۇنياغا قايتۇرۇلۇپ سېنىڭ يولۇڭدا ئىككىنچى قېتىم ئۆلتۈرۈلۈشمنى سورايمەن، دېدى. ئاندىن اللہ تائالا: مەن بۇرۇن ئۆلگەن كىشىلەر دۇنياغا قايتمايدۇ دېگەن ئىدىم[1]، دېدى. داداڭ: ئى پەرۋەردىگارىم (ئۇنداق بولسا) سەن دۇنيادا ھايات قالغان كىشىلەرگە بۇ يەردىكى نېمەتلەرنى يەتكۈزۈپ قويغىن، دېدى. شۇنىڭ بىلەن اللہ تائالا: ﴿**اللہ نىڭ يولىدا شېھىت بولغانلارنى ئۆلۈك دەپ گۇمان قىلمىغىن، بەلكى، ئۇلار تىرىك بولۇپ، اللہ نىڭ دەرگاھىدىكى رىزىقتىن بەھرىمەن قىلىنىدۇ (يەنى جەننەتنىڭ نېمەتلىرىدىن ئەتىگەن ـ ئاخشامدا مەڭگۈلۈك رىزىقلاندۇرۇپ تۇرۇلىدۇ)**﴾ دېگەن ئايەتنى نازىل قىلدى».

ئىمام ئەھمەد، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «شېھىتلەر جەننەتنىڭ ئىشىكىنىڭ ئالدىدىكى بىر ئۆستەڭنىڭ قېشىدا، بىر يېشىل گۈمبەزنىڭ ئىچىدە تۇرىدۇ. ئۇلارنىڭ رىزقى جەننەتتىن ئەتىگەن ـ كەچتە چىقىپ تۇرىدۇ».

[1] يەنى لەۋھۇل مەھپۇزدا ئۆلگەن كىشىلەرنىڭ دۇنياغا قايتىشى يوق دەپ يېزىلىپ بولغان، شۇڭا سەن دۇنياغا قايتالمايسەن.

بۇ ھەدىسلەردىن شېھىتلەرنىڭمۇ تۈرلەرگە بۆلۈنىدىغانلىقى، ئۇلارنىڭ ئىچىدە بەزىلەرنىڭ جانلىرى جەننەتتە ئۇچۇپ يۈرىدىغانلاردىن بولىدىغانلىقىنى ۋە بەزىلەرنىڭ جەننەتنىڭ ئىشىكى ئالدىدىكى ئۆستەڭنىڭ قېشىدا، بىر يېشىل گۈمبەزدە بولىدىغانلىقىنى، بىلىۋالغىلى بولىدۇ ۋە ياكى ئۇلارنىڭ ئەڭ ئاخىرى توختايدىغان يېرى، بۇ ئۆستەڭ بولۇپ ئۇلار ئۇ يەرگە كېلىپ، جەملىشىپ ئەتىگەن ۋە كەچلىك رىزقى ئۇ يەردە بولىدىغان بولۇشىمۇ مۇمكىن.

يەنە بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ، مۆمىنلەرنىڭ جېنىنىڭمۇ جەننەتتە خالىغان يەرگە ئۇچۇپ يۈرىدىغانلىقى، جەننەتنىڭ مېۋىسىدىن يەيدىغانلىقى، ئۇنىڭ ئىچىدىكى يېشىلچىلىقلارنى، شاد - خۇراملىقنى ۋە الله تائالانىڭ جەننەتتە ئۇلارغا تەييارلىغان نازۇنېمەتلىرىنى كۆرىدىغانلىقىنى بايان قىلىپ، مۇنداق دەيدۇ: «مۆمىننىڭ جېنى ھەتتا الله تائالا ئۇنى قىيامەت كۈنى ئۇنىڭ جەسىتىگە قايتۇرغۇچىلىك جەننەتنىڭ دەرىخىگە قونۇپ يۈرىدىغان بىر قۇشتۇر».

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە بىر ھەدىستە مۇنداق دەيدۇ: «ھەقىقەتەن مۆمىنلەرنىڭ جانلىرى جەننەتتىكى بىر قۇشنىڭ شەكلىدە بولىدۇ».

ئەمما، شېھىتلەرنىڭ جانلىرى يۇقىرىدا سۆزلەپ ئۆتكەندەك، يېشىل قۇشلارنىڭ پوكانلىرىدا بولىدۇ. شېھىتلەرنىڭ جانلىرى شېھىت بولمىغان مۆمىنلەرنىڭ جانلىرىغا نىسبەتەن يۇلتۇزلارغا ئوخشايدۇ. بىز، الله سۇبھانە ۋەتائالادىن بىزنى ئىمانىمىزدا مۇستەھكەم قىلىشنى تىلەيمىز. ﴿**ئۇلار الله نىڭ ئۆزلىرىگە بەرگەن پەزلىدىن خۇرسەندۇر، ئۆزلىرىنىڭ ئارقىسىدىن تېخى يېتىپ كەلمىگەن (يەنى شېھىت بولماي تىرىك قالغان) قېرىنداشلىرىغا (ئاخىرەتتە) نە قورقۇنچ، (دۇنيادىن ئايرىلغانلىقىغا) نە قايغۇ يوق ئىكەنلىكى بىلەن خۇش خەۋەر بېرىشنى تىلەيدۇ**﴾.

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم، ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مەلۇم بىر ئەتىگىنى "مەئۇن" دېگەن قۇدۇق بېشىدا ئۆلتۈرۈلۈپ كەتكەن 70 ئەنسارىنىڭ قىسسىسى توغرىسىدا مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دۇئايىقۇنۇت ئوقۇپ، ئۇلارنى ئۆلتۈرگەن كىشىلەرگە بەد دۇئا قىلدى ۋە ئۇلارغا لەنەت ئوقۇدى. ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ يەنە مۇنداق دېدى: «پەرۋەردىگارىمىزغا ئۇچراشقانلىقىمىزنى ۋە ئۇنىڭ بىزدىن رازى بولغانلىقىنى ئادەملىرىمىزگە يەتكۈزۈپ قويۇڭلار» دېگەن ئايەت چۈشتى. بىز ئۇ ئايەتنى ھەتتا ئۇ ئايەت ئەمەلدىن قالدۇرۇلغانغا قەدەر ئوقۇيتتۇق.

﴿**ئۇلار الله تەرىپىدىن بېرىلگەن نېمەت ۋە پەزلنى، مۆمىنلەرنىڭ ئەجرىنى الله نىڭ بىكار قىلىۋەتمەيدىغانلىقى بىلەن خۇش خەۋەر بېرىشنى تىلەيدۇ**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق مۇنداق دەيدۇ: يەنى شېھىتلەر قىلغان ۋەدىنىڭ ئەمەلگە ئاشۇرۇلغانلىقىدىن ۋە ساۋابىنىڭ تولۇق بېرىلگەنلىكىدىن خۇش بېشارەت ئالدى ۋە خۇرسەن بولدى.

ئابدۇراھمان ئىبنى زەيد ئىبنى ئەسلەمە: بۇ ئايەت شېھىتلەر ۋە شېھىتلەردىن باشقا ھەممە مۆمىنلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. چۈنكى، الله تائالا پەيغەمبەرلەرگە بەرگەن ساۋاب ۋە پەزلىتىنى بايان قىلسا، كەينىدىنلا مۆمىنلەرگە بەرگەن نەرسىلەرنى بايان قىلىدۇ، دېدى.

## ھەمرائۇلئەسەد ئۇرۇشى ۋە ئۇنىڭغا قاتناشقان كىشىلەرنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

﴿**(ئۇھۇد غازىتىدا) يارىلانغاندىن كېيىن الله نىڭ ۋە پەيغەمبەرنىڭ چاقىرىقىغا ئاۋاز قوشقانلار**﴾ بۇ ئىش ھەمرائۇلئەسەد كۈنى بولغان، بۇنىڭ جەريانى مۇنداق: مۇشرىكلار (ئۇھۇد ئۇرۇشىدا) مۇسۇلمانلار

ئۈستىدىن غەلىبە قىلغاندىن كېيىن، ئۆزلىرىنىڭ شەھەرلىرىگە قايتىشتى. ئۇلار يولدا كېتىۋېتىپ، نېمىشقا (ئۇرۇشنى) مەدىنىگىچە داۋاملاشتۇرمىغاندىمىز، ئۇنى ئاخىرقى قېتىملىق بولغان بىر ئۇرۇش قىلمىغاندىمىز، دەپ پۇشايمان قىلىشتى. بۇنىڭدىن (يەنى ئۇلارنىڭ قىلغان پۇشايمانلىرىدىن) پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام خەۋەر تاپتى. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ئۇلارغا مۇسۇلمانلارنىڭ كۈچىنىڭ بارلىقىنى كۆرسىتىپ، بىر قورقىتىپ قويۇش ئۈچۈن مۇسۇلمانلارنى كاپىرلارنىڭ ئارقىسىدىن قوغلاشقا بۇيرۇدى. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام، جابىر ئىبنى ئابدۇللاھدىن باشقا، ئۇھۇد ئۇرۇشىغا قاتناشمىغان بىر كىشىگىمۇ قوغلىغۇچى قوشۇنغا قاتنىششقا رۇخسەت قىلمىدى. مۇسۇلمانلار گەرچە ئۇرۇشتا قاتتىق يارىلانغان بولسىمۇ الله تائالاغا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە بويسۇنۇپ جەڭگە ئاتلاندى.

ئىبنى ئەبۇهاتەم، ئىكرىمەنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مۇشرىكلار ئۇھۇد ئۇرۇشىدىن يانغاندا: مۇھەممەدنى ئۆلتۈرەلمىدۇق، ئۇنىڭ ئادەملىرىنى قوغلىمىدۇق (يەنى ئۇلارنى كۆپ ئۆلتۈرەلمىدۇق) ياكى ئەسىرگە ئالالمىدۇق، بۇ ناھايىتى ئەپسۇسلىنارلىق ئىش بولدى، (ئارقاڭلارغا) قايتىڭلار دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام بۇنىڭدىن خەۋەر تېپىپ، مۇسۇلمانلارنى ئۇلارنىڭ كەينىدىن قوغلاشقا بۇيرۇق بەردى. شۇنىڭ بىلەن مۇسۇلمانلار قوزغىلىپ ھەمرائۇلئەسەد ياكى ئەبۇئۇيەيىنىنىڭ قۇدۇقىنىڭ قېشىغىچە يېتىپ كەلدى. شۇنىڭ بىلەن مۇشرىكلار كېلەر يىلى قايتا كېلىمىز دەپ قايتىپ كەتتى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالاممۇ قايتىپ كەلدى. بۇ بىر ئۇرۇش ھېسابلاندى، ئاندىن الله تائالا بۇ ئايەتنى چۈشۈردى: ﴿(ئۇھۇد غازىتىدا) يارىلانغاندىن كېيىن الله نىڭ ۋە پەيغەمبەرنىڭ چاقىرىقىغا ئاۋاز قوشقانلار، ئۇلار (يەنى مۆمىنلەر) دىن ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار ۋە تەقۋادارلىق قىلغانلار چوڭ ساۋابقا ئېرىشىدۇ﴾.

بۇ ئايەت ھەققىدە ئىمام بۇخارى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنهانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن ئۇرۋەگە: ئى قىز قېرىندىشىمنىڭ بالىسى! ئۇھۇد ئۇرۇشىدا پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامغا مۇسىبەت يەتكەندە مۇشرىكلارمۇ قايتىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام مۇشرىكلارنىڭ قايتا يېنىپ كېلىشىدىن ئەنسىرەپ: «مۇشرىكلارنىڭ كەينىدىن كىم قوغلاپ چىقىدۇ» دېدى، شۇنىڭ بىلەن مۇسۇلمانلارنىڭ ئىچىدىن 70 كىشى تەييار بولدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدە (ئاتاڭ) زۇبەيرى ۋە (بوۋاڭ) ئەبۇبەكرىمۇ بار ئىدى، دېدىم.

﴿(مۇشرىكلار تەرەپدارى بولغان) ئادەملەر ئۇلارغا: «شەك - شۈبهىسىزكى، كىشىلەر (يەنى قۇرەيشلەر) سىلەرگە قارشى قوشۇن توپلىدى، ئۇلاردىن قورقۇڭلار» دېدى. بۇ سۆز ئۇلارنىڭ ئىمانىنى كۈچەيتتى﴾ يەنى كاپىر تەرەپدارى بولغان كىشىلەر كاپىرلارنىڭ توپلانغانلىقى ۋە ئۇلارنىڭ جىقلىقىدىن مۆمىنلەرنى قورقۇتتى. مۆمىنلەر كاپىرلارنى چوڭ بىلمەي، الله تائالاغا تەۋەككۈل قىلدى ۋە الله تائالادىن ياردەم سورىدى. ﴿ئۇلار: «بىزگە الله كۇپايە، الله نېمىدېگەن ياخشى ھامىي!» دېدى﴾.

ئىمام بۇخارى، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنهۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ﴿«بىزگە الله كۇپايە، الله نېمىدېگەن ياخشى ھامىي!»﴾ دېگەن بۇ سۆزنى ئىبراھىم ئەلەيهىسسالام ئوتقا تاشلىنىدىغان چاغدا دېگەن ئىدى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام (مۇشرىكلار تەرەپدارى بولغان ئادەملەر، مۇسۇلمانلارغا ۋە پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامغا: قۇرەيشلەر سىلەرگە قارشى قوشۇن توپلىدى، ئۇلاردىن قورقۇڭلار) دېگەن چاغدا دېدى. شۇنىڭ بىلەن الله تائالا مۇنداق دېدى: ﴿ئۇلار الله نىڭ نېمىتى ۋە پەزلى بىلەن قايتىپ كەلدى، ھېچقانداق زىيان - زەخمەتكە ئۇچرىمىدى﴾.

﴿**ئۇلار اللە نىڭ رازىلىقىنى ئىزدىدى. اللە ئۇلۇغ پەزل ئىگىسىدۇر**﴾ دېگەن ئايەت ھەققىدە بەيھەقى، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۇلارنىڭ ساق ـ سالامەت قالغانلىقى اللە تائالانىڭ ئۇلارغا بەرگەن نېمىتىدۇر. بىر كارۋان ئۇلارنىڭ قېشىدىن ئۆتكەن ئىدى. (بۇ ھەج مەۋسۇمى ئىدى). پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ كارۋاننىڭ ماللىرىنى سېتىۋېلىپ ئۇنىڭدىن نۇرغۇنلىغان پايدا ئالدى. ئاندىن ئۇنى (پايدىنى) ساھابىلىرىغا ئۈلەشتۈرۈپ بەرگەنلىكىمۇ، اللە تائالانىڭ ئۇلارغا قىلغان كاتتا پەزلىدۇر.

﴿**ئەنە شۇ شەيتان ئۆز دوستلىرىنى (يەنى كۇففارلارنى) قورقىتىدۇ**﴾ يەنى ئاشۇ (سۆزنى دېگۈچى) شەيتاندۇر، ئۇ سىلەرنى ئۆزىنىڭ دوستلىرىدىن (يەنى كاپىرلاردىن) قورقىتىدۇ ۋە سىلەرگە ئۇلارنىڭ كۈچلۈك ئىكەنلىكى ئارقىلىق قورقۇنچ سالىدۇ.

﴿**ئەگەر مۆمىن بولساڭلار، ئۇلاردىن قورقماڭلار، مەندىن قورقۇڭلار**﴾ يەنى سىلەرگە (شۇنداق قورقۇنچ سالسا، سىلەر ماڭا تەۋەككۇل قىلىڭلار ۋە مەندىن ياردەم سوراڭلار. مەن سىلەرگە كۇپايىدۇرمەن. ئۇلارغا قارشى سىلەرگە ياردەم بەرگۈچىدۇرمەن.

اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېدى: ﴿اللە بەندىسىگە (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى قوغداشقا ۋە ئۇنىڭغا ياردەم بېرىشكە) يېتەرلىك ئەمەسمۇ؟ ئۇلار سېنى اللە دىن باشقا مەبۇدلار بىلەن قورقۇتىدۇ، اللە گۇمراھ قىلغان ئادەمنى ھېچ ھىدايەت قىلغۇچى بولمايدۇ، اللە ھىدايەت قىلغان ئادەمنى ھېچ ئازدۇرغۇچى بولمايدۇ، اللە غالىب، (دۈشمەنلىرىنى) جازالىغۇچى ئەمەسمۇ؟ ئەگەر ئۇلاردىن: «ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى كىم ياراتقان» دەپ سورىساڭ، شۈبھىسىزكى، ئۇلار: «اللە ياراتقان» دەيدۇ. ئېيتقىنكى، «ئەگەر اللە ماڭا بىرەر زىيان ـ زەخمەت يەتكۈزۈشنى ئىرادە قىلسا، ئۇنى دەپئى قىلىشقا، يا اللە ماڭا رەھمەت قىلىشنى ئىرادە قىلسا، ئۇنى توسۇۋېلىشقا، اللە دىن باشقا سىلەر ئىبادەت قىلىۋاتقان مەبۇدلار قادىر بولالامدۇ؟ ماڭا ئېيتىپ بېرىڭلارچۇ؟» ئېيتقىنكى، «ماڭا اللە كۇپايىدۇر، تەۋەككۇل قىلغۇچىلار ئۇنىڭغا تەۋەككۇل قىلسۇن (يەنى ھەممە ئىشنى اللە غا تاپشۇرسۇن)»﴾[1] ﴿شەيتاننىڭ دوستلىرى بىلەن ئۇرۇش قىلىڭلار (سىلەر ئۇلارنى يېڭىسىلەر)، شەيتاننىڭ تەدبىرى ھەقىقەتەن ئاجىزدۇر﴾[2] ﴿ئۇلار شەيتاننىڭ قوشۇنىدۇر، بىلىڭلاركى، شەيتاننىڭ قوشۇنى زىيان تارتقۇچىلاردۇر﴾[3] ﴿اللە (لەۋھۇلمەھپۇزغا): «مەن ۋە مېنىڭ پەيغەمبەرلىرىم چوقۇم غەلىبە قىلىمىز» دەپ يازدى، اللە ھەقىقەتەن كۈچلۈكتۇر، غالىبتۇر﴾[4] ﴿كىمكى اللە نىڭ دىنىغا ياردەم بېرىدىكەن، ئەلۋەتتە اللە ئۇنىڭغا ياردەم بېرىدۇ﴾[5] ﴿ئى مۆمىنلەر! سىلەر اللە غا (يەنى اللە نىڭ دىنىغا) ياردەم بەرسەڭلار، اللە سىلەرگە (دۈشمىنىڭلارغا قارشى ياردەم بېرىدۇ، قەدەمىڭلارنى (ئۇرۇش مەيدانلىرىدا) بەرقارار قىلىدۇ﴾[6] ﴿شەك ـ شۈبھىسىزكى، بىز پەيغەمبىرىمىزگە، مۆمىنلەرگە ھاياتىي دۇنيادا ۋە (پەرىشتە، پەيغەمبەر ۋە مۆمىنلەردىن بەندىلەرنىڭ ئەمەللىرىگە گۇۋاھ بولىدىغان) گۇۋاھچىلار ھازىر بولىدىغان كۈندە ئەلۋەتتە ياردەم بېرىمىز ئۇ كۈندە كاپىرلارنىڭ ئۆزرىلىرى پايدا بەرمەيدۇ، ئۇلار لەنەتكە ئۇچرايدۇ، ئۇلار ئاخىرەتنىڭ ئازابىغا دۇچار بولىدۇ﴾[7].

---

[1] سۈرە زۇمەر 36 — 38 ـ ئايەتكىچە.
[2] سۈرە نىسا 76 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[3] سۈرە مۇجادەلە 19 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[4] سۈرە مۇجادەلە 21 ـ ئايەت.
[5] سۈرە ھەج 40 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[6] سۈرە مۇھەممەد 7 ـ ئايەت.
[7] سۈرە غافىر 51 — 52 ـ ئايەتلەر.

* * * * * * *

وَلَا يَحْزُنكَ ٱلَّذِينَ يُسَٰرِعُونَ فِي ٱلْكُفْرِۚ إِنَّهُمْ لَن يَضُرُّواْ ٱللَّهَ شَيْـًٔاۗ يُرِيدُ ٱللَّهُ أَلَّا يَجْعَلَ لَهُمْ
حَظًّا فِي ٱلْأٓخِرَةِۖ وَلَهُمْ عَذَابٌ عَظِيمٌ ﴿١٧٦﴾ إِنَّ ٱلَّذِينَ ٱشْتَرَوُاْ ٱلْكُفْرَ بِٱلْإِيمَٰنِ لَن يَضُرُّواْ ٱللَّهَ شَيْـًٔا
وَلَهُمْ عَذَابٌ أَلِيمٌ ﴿١٧٧﴾ وَلَا يَحْسَبَنَّ ٱلَّذِينَ كَفَرُوٓاْ أَنَّمَا نُمْلِي لَهُمْ خَيْرٌ لِّأَنفُسِهِمْۚ إِنَّمَا نُمْلِي لَهُمْ
لِيَزْدَادُوٓاْ إِثْمًاۚ وَلَهُمْ عَذَابٌ مُّهِينٌ ﴿١٧٨﴾ مَّا كَانَ ٱللَّهُ لِيَذَرَ ٱلْمُؤْمِنِينَ عَلَىٰ مَآ أَنتُمْ عَلَيْهِ حَتَّىٰ يَمِيزَ
ٱلْخَبِيثَ مِنَ ٱلطَّيِّبِۗ وَمَا كَانَ ٱللَّهُ لِيُطْلِعَكُمْ عَلَى ٱلْغَيْبِ وَلَٰكِنَّ ٱللَّهَ يَجْتَبِي مِن رُّسُلِهِۦ مَن يَشَآءُۖ
فَـَٔامِنُواْ بِٱللَّهِ وَرُسُلِهِۦۚ وَإِن تُؤْمِنُواْ وَتَتَّقُواْ فَلَكُمْ أَجْرٌ عَظِيمٌ ﴿١٧٩﴾ وَلَا يَحْسَبَنَّ ٱلَّذِينَ يَبْخَلُونَ بِمَآ
ءَاتَىٰهُمُ ٱللَّهُ مِن فَضْلِهِۦ هُوَ خَيْرًا لَّهُمۖ بَلْ هُوَ شَرٌّ لَّهُمْۖ سَيُطَوَّقُونَ مَا بَخِلُواْ بِهِۦ يَوْمَ ٱلْقِيَٰمَةِۗ وَلِلَّهِ
مِيرَٰثُ ٱلسَّمَٰوَٰتِ وَٱلْأَرْضِۗ وَٱللَّهُ بِمَا تَعْمَلُونَ خَبِيرٌ ﴿١٨٠﴾

*(ئى مۇھەممەد!) كۇفرىغا ئۆزلىرىنى ئاتىغانلار (يەنى سۆزلىرى ۋە ھەرىكەتلىرى بىلەن كۇفرىغا شاپاشلايدىغان مۇناپىقلار) سېنى غەمكىن قىلمىسۇن، ئۇلار ھەقىقەتەن (كۇفرى بىلەن) اللّٰه غا قىلچە زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ. اللّٰه ئاخىرەتتە ئۇلارغا (ساۋابتىن) ھېچبىر نېسىۋە بەرمەسلىكنى خالايدۇ؛ ئۇلار چوڭ ئازابقا دۇچار بولىدۇ[176]. ئىماننى كۇفرىغا تېگىشكەنلەر (يەنى مەزكۇر مۇناپىقلار) (كۇفرى بىلەن) اللّٰه غا قىلچە زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ، ئۇلار قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ[177]. كاپىرلار ئۆزلىرىگە (جازا بەرمەستىن) مۆھلەت بېرىشىمىزنى (يەنى ئۆمرىنى ئۇزۇن قىلىشىمىزنى) ھەرگىز ئۆزلىرى ئۈچۈن پايدىلىق دەپ گۇمان قىلمىسۇن، ئۇلارغا مۆھلەت بېرىشىمىز (ۋە ئەجىلىنى كېچىكتۈرۈشىمىز) پەقەت ئۇلارنىڭ گۇناھىنىڭ كۆپىيىشى ئۈچۈندۇر. ئۇلار (ئاخىرەتتە) خار قىلغۇچى ئازابقا دۇچار بولىدۇ[178]. اللّٰه يامانىنى (يەنى مۇناپىقنى) ياخشىدىن (يەنى مۆمىندىن) ئايرىمىغىچە مۆمىنلەرنى (يەنى سىلەرنى) ھازىرقى پېتىڭلارچە قويمايدۇ. اللّٰه سىلەرنى غەيبدىنمۇ خەۋەردار قىلمايدۇ ۋە لېكىن اللّٰه پەيغەمبەرلىرىدىن خالىغىنىنى تاللاپ، ئۇنىڭغا (مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا مۇناپىقلارنىڭ ھالىنى بىلدۈرگەندەك) غەيبنى بىلدۈرىدۇ؛ اللّٰه غا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىرىگە ئىمان ئېيتىڭلار، ئەگەر سىلەر ئىمان ئېيتساڭلار ۋە (پەرۋەردىگارىڭلاردىن) قورقساڭلار، چوڭ ساۋابقا ئېرىشىسىلەر[179]. اللّٰه ئۆز پەزلىدىن بەرگەن نەرسىلەرگە (يەنى پۇل - مالغا) بېخىللىق قىلىدىغانلار بېخىللىقنى ئۆزلىرى ئۈچۈن پايدىلىق دەپ گۇمان قىلمىسۇن، ئەمەلدە بۇ ئۇلار ئۈچۈن زىيانلىقتۇر؛ ئۇلارنىڭ بېخىللىق قىلغان نەرسىسى قىيامەت كۈنى ئۇلارنىڭ بوينىغا تاقاق قىلىپ سېلىنىدۇ. ئاسمانلارنىڭ ۋە يەرنىڭ مىراسى اللّٰه نىڭدۇر (يەنى كائىناتتىكى ھەممە نەرسە اللّٰه نىڭ مۈلكى بولۇپ، ئۇلار پانىي بولغاندىن كېيىن اللّٰه نىڭ دەرگاھىغا قايتىدۇ). اللّٰه قىلغان ئەمەللىڭلاردىن خەۋەرداردۇر[180].*

## پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بېرىلگەن تەسەللىي توغرىسىدا

اللە تائالا پەيغەمبىرىگە مۇنداق دەيدۇ: ﴿**(ئى مۇھەممەد!) كۇفرىغا ئۆزلىرىنى ئاتىغانلار (يەنى سۆزلىرى ۋە ھەرىكەتلىرى بىلەن كۇفرىغا شاپاشلايدىغان مۇناپىقلار) سېنى غەمكىن قىلمىسۇن**﴾ بۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كىشىلەرگە بەك كۆيۈمچانلىقىنى ئىپادىلەيدىغان ئايەت بولۇپ، كاپىرلارنىڭ قارشىلىق قىلىشى ۋە ھەقنى قوبۇل قىلماسلىقى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى غەمكىن قىلاتتى.

﴿**ئۇلار ھەقىقەتەن (كۇفرى بىلەن) اللە غا قىلچە زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ. اللە ئاخىرەتتە ئۇلارغا (ساۋابتىن) ھېچبىر نېسىۋە بەرمەسلىكنى خالايدۇ؛ ئۇلار چوڭ ئازابقا دۇچار بولىدۇ. ئىماننى كۇفرىغا تېگىشكەنلەر (يەنى مەزكۇر مۇناپىقلار) (كۇفرى بىلەن) اللە غا قىلچە زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ، ئۇلار قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ. كاپىرلار ئۆزلىرىگە (جازا بەرمەستىن) مۆھلەت بېرىشىمىزنى (يەنى ئۆمرىنى ئۇزۇن قىلىشىمىزنى) ھەرگىز ئۆزلىرى ئۈچۈن پايدىلىق دەپ گۇمان قىلمىسۇن**﴾.

﴿**ئۇلارغا مۆھلەت بېرىشىمىز (ۋە ئەجىلىنى كېچىكتۈرۈشىمىز) پەقەت ئۇلارنىڭ گۇناھىنىڭ كۆپىيىشى ئۈچۈندۇر. ئۇلار (ئاخىرەتتە) خار قىلغۇچى ئازابقا دۇچار بولىدۇ**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى اللە تائالانىڭ تۆۋەندىكى ئايەتلىرىنىڭ مەنىلىرىگە ئوخشاپ كېتىدۇ: ﴿(ئۇلار) بىزنىڭ ئۇلارغا مال ـ مۈلۈك ۋە ئەۋلادلارنى بەرگەنلىكىمىزنى ئۆزلىرىگە تېز ياخشىلىق قىلغانلىق دەپ ئويلامدۇ؟ ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس، ئۇلار ئۇقمايدۇ﴾[1] ﴿بۇ قۇرئاننى ئىنكار قىلغانلارنى ماڭا قويۇۋەتكىن، ئۇلارنى تۇيدۇرماستىن، ئاستا ـ ئاستا ھالاكەتكە يۈزلەندۈرىمىز﴾[2] ﴿ئۇلارنىڭ ماللىرى ۋە ئەۋلادلىرى سېنى ئەجەبلەندۈرمىسۇن. اللە دۇنيادا بۇلار ئارقىلىق ئۇلارنى جازالاشنى، ئۇلارنىڭ كاپىر پېتى جان ئۈزۈشىنى ئىرادە قىلىدۇ﴾[3].

﴿**اللە يامانىنى (يەنى مۇناپىقنى) ياخشىدىن (يەنى مۆمىندىن) ئايرىمىغىچە مۆمىنلەرنى (يەنى سىلەرنى) ھازىرقى پېتىڭلارچە قويمايدۇ**﴾ يەنى (اللە) ئۆزىنىڭ دوستى ۋە دۈشمىنىنى، چىدامىلىق مۆمىننى بۇزۇق مۇناپىقلاردىن ئايرىدىغان ئىمتىھاندىن بىرنى قىلىشى لازىم ئىدى. اللە تائالا مۆمىنلەرنى سىنىغان ئىمتىھان ئۇھۇد كۈنى بولدى. ئۇ ئىمتىھان بىلەن مۆمىنلەرنىڭ ئىمانى، ئۇلارنىڭ چىدامىلىقى، جاپاغا بەرداشلىق بېرىشى ۋە ئۇلارنىڭ اللە غا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە بويسۇنىدىغانلىقى ئاشكارا بولدى. شۇنداقلا، مۇناپىقلارنىڭ ئەپتى بەشىرىسى ئېچىپ تاشلاندى. شۇنىڭ بىلەن مۇناپىقلارنىڭ قارشىلىشىشى، جىھادتىن قورققانلىقى ۋە اللە تائالاغا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە قىلغان خىيانىتى ئاشكارا بولدى. شۇڭا اللە تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**اللە يامانىنى (يەنى مۇناپىقنى) ياخشىدىن (يەنى مۆمىندىن) ئايرىمىغىچە مۆمىنلەرنى (يەنى سىلەرنى) ھازىرقى پېتىڭلارچە قويمايدۇ**﴾.

مۇجاھىد، بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: اللە تائالا مۆمىنلەر بىلەن مۇناپىقلارنىڭ ئارىسىنى ئۇھۇد كۈنى ئايرىدى. قەتادە مۇنداق دەيدۇ: اللە تائالا ئۇلارنىڭ ئارىسىنى جىھاد ۋە ھىجرەت بىلەن ئايرىدى.

﴿**اللە سىلەرنى غەيبدىنمۇ خەۋەردار قىلمايدۇ**﴾ يەنى اللە تائالا مۆمىن بىلەن مۇناپىقنىڭ ئارىسىنى ئايرىدىغان، تاشقى سەۋەبلەرنى بېكىتمىگەن بولسا، سىلەر كىمنىڭ مۆمىن، كىمنىڭ مۇناپىق ئىكەنلىكىنى بىلەلمەيتتىڭلار. چۈنكى، ئىمان ۋە مۇناپىق دېگەن (اللە تائالا) ئىنسانلارنىڭ قەلبىگە ئورۇنلاشتۇرغان نەرسىدۇر.

---

[1] سۈرە مۆئمىنۇن 55 ــ 56 ـ ئايەتلەر.
[2] سۈرە قەلەم 44 ـ ئايەت.
[3] سۈرە تەۋبە 85 ـ ئايەت.

**﴿ۋە لېكىن الله پەيغەمبەرلىرىدىن خالىغىنىنى تاللاپ، ئۇنىڭغا (مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا مۇناپىقلارنىڭ ھالىنى بىلدۈرگەندەك) غەيبنى بىلدۈرىدۇ﴾** بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى الله تائالانىڭ مۇنۇ ئايىتىنىڭ مەنىسىگە ئوخشاش: ﴿الله غەيبنى بىلگۈچىدۇر، ئۆزىنىڭ غەيبىدىن ھېچبىر ئادەمنى خەۋەردار قىلمايدۇ. پەقەت الله ئۆزى مەمنۇن بولغان پەيغەمبىرىگىلا (بەزى غەيبنى بىلدۈرىدۇ)، ئۇنىڭ ئالدىغا ۋە ئارقىسىغا كۆزەتچى (پەرىشتە) سېلىپ قويىدۇ﴾[1] **﴿الله غا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىرىگە ئىمان ئېيتىڭلار، ئەگەر سىلەر ئىمان ئېيتساڭلار ۋە (پەرۋەردىگارىڭلاردىن) قورقساڭلار، چوڭ ساۋابقا ئېرىشىسىلەر﴾.**

## بېخىلنى ئەيىبلەش ۋە بېخىللىقتىن ئاگاھلاندۇرۇش توغرىسىدا

**﴿الله ئۆز پەزلىدىن بەرگەن نەرسىلەرگە (يەنى پۇل ـ مالغا) بېخىللىق قىلىدىغانلار بېخىللىقنى ئۆزلىرى ئۈچۈن پايدىلىق دەپ گۇمان قىلمىسۇن، ئەمەلدە بۇ ئۇلار ئۈچۈن زىيانلىقتۇر﴾** يەنى بېخىل مال توپلاش ئۆزىگە پايدا ئېلىپ كېلىدۇ، دەپ گۇمان قىلىپ قالمىسۇن. ئۇنداق قىلىش ئاخىرەتتە ئۇنىڭغا زىيانلىقتۇر ۋە دۇنيادىمۇ زىيانلىق بولۇشى مۇمكىن. ئاندىن الله تائالا قىيامەت كۈنى بېخىلنىڭ توپلىغان مېلىنىڭ ئاقىۋىتىنىڭ قانداق بولىدىغانلىقىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: **﴿ئۇلارنىڭ بېخىللىق قىلغان نەرسىسى قىيامەت كۈنى ئۇلارنىڭ بويىنىغا تاقاق قىلىپ سېلىنىدۇ﴾.**

ئىمام بۇخارى، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «الله تائالا بىر كىشىگە مال ـ مۈلۈك بەرسە، ئاندىن ئۇ مالنىڭ زاكىتىنى ئادا قىلمىسا، ئۇ مال (زەھىرىنىڭ ناھايىتى كۆپلۈكىدىن) بېشىنىڭ تېرىسى چۈشۈپ كەتكەن، كۆزىنىڭ ئۈستىدە ئىككى دانە قارا چېكىت بار چوڭ بىر يىلاننىڭ سۈرىتىگە ئۆزگەرتىلىدۇ. قىيامەت كۈنى ئۇ (يىلان) مال ئىگىسىنىڭ گېلىغا چەمبەر شەكلىدە يۆگىشىپ ئۇنى بوغۇپ، ئىككى ئۈتكۈر چىشى بىلەن ئۇنىڭ قولىنى چىشلەپ، مەن سېنىڭ مال ـ مۈلكىڭ، مەن سېنىڭ بايلىقىڭ، دەيدۇ». ئاندىن (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام) بۇ ئايەتنى ئوقۇدى: **﴿الله ئۆز پەزلىدىن بەرگەن نەرسىلەرگە (يەنى پۇل ـ مالغا) بېخىللىق قىلىدىغانلار بېخىللىقنى ئۆزلىرى ئۈچۈن پايدىلىق دەپ گۇمان قىلمىسۇن، ئەمەلدە بۇ ئۇلار ئۈچۈن زىيانلىقتۇر﴾.**

ئىمام ئەھمەد، ئابدۇللاھدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «مېلىنىڭ زاكىتىنى ئايرىمىغان بىر بەندىگە، داۋاملىق ئۇنىڭ كەينىدىن قوغلاپ يۈرىدىغان بېشىنىڭ تېرىسى چۈشۈپ كەتكەن چوڭ بىر يىلان كېلىدۇ. ئۇ (بەندە) يىلاندىن قاچىدۇ، يىلان ئۇنى قوغلاپ يۈرۈپ: مەن سېنىڭ بايلىقىڭ دەيدۇ». ئاندىن ئابدۇللاھ بۇ ئايەتنى ئوقۇدى: **﴿ئۇلارنىڭ بېخىللىق قىلغان نەرسىسى قىيامەت كۈنى ئۇلارنىڭ بويىنىغا تاقاق قىلىپ سېلىنىدۇ﴾.**

**﴿ئاسمانلارنىڭ ۋە يەرنىڭ مىراسى الله نىڭدۇر (يەنى كائىناتتىكى ھەممە نەرسە الله نىڭ مۈلكى بولۇپ، ئۇلار پانىي بولغاندىن كېيىن الله نىڭ دەرگاھىغا قايتىدۇ)﴾** يەنى ﴿الله سىلەرنى ئىگە قىلغان ماللاردىن سەدىقە قىلىڭلار﴾[2] **﴿الله قىلغان ئەمەلىڭلاردىن خەۋەرداردۇر﴾.**

* * * * * * *

---

[1] سۈرە جىن 26 ـ 27 ـ ئايەتلەر.
[2] سۈرە ھەدىد 7 ـ ئايەت.

لَّقَدْ سَمِعَ ٱللَّهُ قَوْلَ ٱلَّذِينَ قَالُوٓاْ إِنَّ ٱللَّهَ فَقِيرٌ وَنَحْنُ أَغْنِيَآءُ ۘ سَنَكْتُبُ مَا قَالُواْ وَقَتْلَهُمُ
ٱلْأَنْبِيَآءَ بِغَيْرِ حَقٍّ وَنَقُولُ ذُوقُواْ عَذَابَ ٱلْحَرِيقِ ﴿١٨١﴾ ذَٰلِكَ بِمَا قَدَّمَتْ أَيْدِيكُمْ وَأَنَّ ٱللَّهَ لَيْسَ
بِظَلَّامٍ لِّلْعَبِيدِ ﴿١٨٢﴾ ٱلَّذِينَ قَالُوٓاْ إِنَّ ٱللَّهَ عَهِدَ إِلَيْنَآ أَلَّا نُؤْمِنَ لِرَسُولٍ حَتَّىٰ يَأْتِيَنَا بِقُرْبَانٍ
تَأْكُلُهُ ٱلنَّارُ ۗ قُلْ قَدْ جَآءَكُمْ رُسُلٌ مِّن قَبْلِى بِٱلْبَيِّنَٰتِ وَبِٱلَّذِى قُلْتُمْ فَلِمَ قَتَلْتُمُوهُمْ إِن كُنتُمْ
صَٰدِقِينَ ﴿١٨٣﴾ فَإِن كَذَّبُوكَ فَقَدْ كُذِّبَ رُسُلٌ مِّن قَبْلِكَ جَآءُو بِٱلْبَيِّنَٰتِ وَٱلزُّبُرِ وَٱلْكِتَٰبِ ٱلْمُنِيرِ ﴿١٨٤﴾

***«الله بولسا ھەقىقەتەن پېقىر، بىز بولساق باي» دېگەن كىشىلەر (يەنى يەھۇدىيلار) نىڭ سۆزىنى الله ھەقىقەتەن ئاڭلىدى، ئۇلارنىڭ سۆزلىرىنى ۋە پەيغەمبەرلەرنى ناھەق ئۆلتۈرگەنلىكلىرىنى خاتىرىلەپ قويىمىز (يەنى نامى ـ ئەمالىغا مۇئەككەل پەرىشتىلەرگە بۇنى ئۇلارنىڭ نامە ـ ئەمالىغا يېزىشنى بۇيرۇيمىز) ھەمدە ئاخىرەتتە پەرىشتىلەر تىلى ئارقىلىق، كۆيدۈرگۈچى ئازابنى تېتىڭلار، دەيمىز﴿181﴾. بۇ سىلەرنىڭ قىلمىشىڭلار تۈپەيلىدىندۇر، الله بەندىلىرىگە زۇلۇم قىلغۇچى ئەمەستۇر﴿182﴾. ئۇلار: «(تەۋراتتا) الله بىزنى (ئاسماندىن چۈشكەن) ئوت يەپ كېتىدىغان بىر قۇربانلىق كەلتۈرمىگىچە ھەقىقەتەن ھېچبىر پەيغەمبەرگە ئىمان كەلتۈرمەسلىككە بۇيرۇدى» دېدى (بۇ ئىپتىرا بولۇپ، الله ئۇلارنى بۇيرۇغان ئەمەس). (ئى مۇھەممەد!ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، سىلەر ئېيتقان مۆجىزىلەر ۋە سىلەر ئېيتقان مۆجىزە بىلەن ھەقىقەتەن نۇرغۇن پەيغەمبەر كەلدى؛ ئەگەر سىلەر (دەۋايىڭلاردا) راستچىل بولساڭلار، ئۇلارنى نېمىشقا ئۆلتۈردۈڭلار؟ »﴿183﴾. (ئى مۇھەممەد!) ئۇلار سېنى يالغانغا چىقارغان بولسا (قايغۇرۇپ كەتمىگىن)، سەندىن ئىلگىرى ئۆتكەن مۆجىزىلەرنى، كىتابلارنى (يەنى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلىنغان سەھىپىلەرگە ئوخشاش ساماۋى كىتابلارنى) ۋە نۇرلۇق كىتابنى (يەنى تەۋرات، ئىنجىلغا ئوخشاشلارنى) ئېلىپ كەلگەن نۇرغۇن پەيغەمبەرلەرمۇ يالغانغا چىقىرىلغان ئىدى﴿184﴾.***

## الله تائالانىڭ مۇشرىكلارغا بەرگەن ئاگاھلاندۇرۇشى توغرىسىدا

سەئىد ئىبنى جۇبەير، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: الله تائالانىڭ ﴿كىمكى الله غا قەرزي ھەسەنە بېرىدىكەن (يەنى الله نىڭ يولىدا پۇل ـ مېلىنى خۇشاللىق بىلەن سەرپ قىلىدىكەن)، الله ئۇنىڭغا نەچچە ھەسسە (يەنى ئون ھەسسىدىن يەتتە يۈز ھەسسىگىچە) كۆپ قايتۇرىدۇ﴾[1] دېگەن ئايىتى چۈشكەندە يەھۇدىيلار: ئى مۇھەممەد! سېنىڭ پەرۋەردىگارىڭ بەندىلىرىدىن قەرز سورىغىدەك پېقىر بولۇپ قالدىمۇ؟ دېدى. شۇنىڭ بىلەن الله تائالا بۇ ئايەتنى چۈشۈردى: **﴿«الله بولسا ھەقىقەتەن پېقىر، بىز بولساق باي» دېگەن كىشىلەر (يەنى يەھۇدىيلار) نىڭ سۆزىنى الله ھەقىقەتەن ئاڭلىدى﴾**».

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن قىلىنغان رىۋايەتتە بۇ سۆزنى تەنھاس ئىسىملىك بىر يەھۇدىي قىلغان بولۇپ، ئۇ بۇ سۆزنى قىلغاندا، ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇنى ئۇرغان. ئۇ ئىككىسى دەۋالىشىپ

[1] سۈرە بەقەرە 245 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا بارغاندا، يەھۇدىي يۇقىرىدا قىلغان سۆزىدىن تېنىۋالغان. شۇنىڭ بىلەن اللہ تائالا ئۇ يەھۇدىينىڭ ھەقىقەتەنمۇ شۇ سۆزنى قىلغانلىقىنى ئىسپاتلاپ يۇقىرىدىكى ئايەتنى نازىل قىلغان.

﴿**ئۇلارنىڭ سۆزلىرىنى خاتىرىلەپ قويىمىز**﴾ دېگەن بۇ ئايەت يەھۇدىيلارغا تەھدىتتۇر. شۇڭا بۇ ئايەتنى اللہ تائالا: ﴿**پەيغەمبەرلەرنى ناھەق ئۆلتۈرگەنلىكلىرىنى خاتىرىلەپ قويىمىز (يەنى نامى ـ ئەماللىرى مۇئەككەل پەرىشتىلەرگە بۇنى ئۇلارنىڭ نامە ـ ئەماللىرى يېزىشنى بۇيرۇيمىز)**﴾ دېگەن ئايىتى بىلەن بىر يەردە كەلتۈردى. يەنى يۇقىرىدىكى ئايەت ئۇلارنىڭ اللہ تائالا توغرۇلۇق دېگەن سۆزىدۇر. بۇ ئۇلارنىڭ اللہ تائالانىڭ پەيغەمبىرىگە قىلغان ئىشلىرىدۇر. اللہ تائالا ئۇلارغا شۇ ئىشلىرى ئۈچۈن ئەڭ يامان ئازاب بەرگۈچىدۇر. شۇڭا اللہ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ھەمدە ئاخىرەتتە پەرىشتىلەر تىلى ئارقىلىق، كۆيدۈرگۈچى ئازابنى تېتىڭلار، دەيمىز. بۇ سىلەرنىڭ قىلمىشىڭلار تۈپەيلىدىندۇر، اللہ بەندىلىرىگە زۇلۇم قىلغۇچى ئەمەستۇر**﴾ يەنى بۇ ئايەت ئۇلارنى مات قىلىش ۋە پەس كۆرۈش ئۈچۈن كەلگەندۇر.

﴿**ئۇلار: «(تەۋراتتا) اللہ بىزنى (ئاسماندىن چۈشكەن) ئوت يەپ كېتىدىغان بىر قۇربانلىق كەلتۈرمىگىچە ھەقىقەتەن ھېچبىر پەيغەمبەرگە ئىمان كەلتۈرمەسلىككە بۇيرۇدى» دېدى (بۇ ئىپتىرا بولۇپ، اللہ ئۇلارنى بۇيرۇغان ئەمەس)**﴾ يەنى اللہ تائالا، بۇ ئايىتى بىلەن، بىر پەيغەمبەر اللہ تائالا تەرىپىدىن پەيغەمبەر بولۇپ كەلسە، ئۇ پەيغەمبەرنىڭ ئۇممىتىدىن بەزىلەر: بىر ئوتنىڭ ئاسماندىن چۈشۈپ مال سەدىقە قىلغۇچىنىڭ قوبۇل بولغان سەدىقىسىنى يەپ كېتىشى، ئاشۇ ئۇممەتكە كەلگەن پەيغەمبەرگە بېرىلگەن مۆجىزىنىڭ بىرى بولمىسا، ئۇ پەيغەمبەرگە ئىشەنمەسلىككە اللہ تائالا كىتابلىرىمىزدا (يەنى تەۋراتتا) ئەھدى قىلغان، دەپ گۇمان قىلغان كىشىلەرنى يالغانچىغا چىقىرىشىدۇر. بۇنى ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما ۋە ھەسەن قاتارلىقلارمۇ شۇنداق دېگەن.

﴿**(ئى مۇھەممەد! ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، سىلەر ئېيتقان مۆجىزىلەر ۋە سىلەر ئېيتقان مۆجىزە بىلەن**﴾ يەنى قوبۇل قىلىنغان قۇربانلىقلارنى يەپ كېتىدىغان ئوت بىلەن ﴿**ھەقىقەتەن نۇرغۇن پەيغەمبەر كەلدى؛ ئەگەر سىلەر (دەۋايىڭلاردا) راستچىل بولساڭلار، ئۇلارنى نېمىشقا ئۆلتۈردۈڭلار؟»**﴾.

ئاندىن اللہ تائالا ئۆزىنىڭ پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا تەسەللىي بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**(ئى مۇھەممەد!) ئۇلار سېنى يالغانغا چىقارغان بولسا (قايغۇرۇپ كەتمىگىن)، سەندىن ئىلگىرى ئۆتكەن مۆجىزىلەرنى، كىتابلارنى (يەنى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلىنغان سەھىپىلەرگە ئوخشاش ساماۋى كىتابلارنى) ۋە نۇرلۇق كىتابنى (يەنى تەۋرات، ئىنجىلغا ئوخشاشلارنى) ئېلىپ كەلگەن نۇرغۇن پەيغەمبەرلەرمۇ يالغانغا چىقىرىلغان ئىدى**﴾ يەنى كاپىرلارنىڭ سېنى يالغانچىغا چىقارغانلىقى، سېنى بىئارام قىلمىسۇن، چۈنكى، سەندىن ئىلگىرى ئۆتكەن پەيغەمبەرلەر ئوچۇق ۋە كەسكىن پاكىتلارنى ئېلىپ كېلىپمۇ يالغانچىغا چىقىرىلدى. ئۇلار ساڭا ئۈلگىدۇر.

* * * * * * *

كُلُّ نَفْسٍ ذَآئِقَةُ ٱلْمَوْتِۗ وَإِنَّمَا تُوَفَّوْنَ أُجُورَكُمْ يَوْمَ ٱلْقِيَـٰمَةِۖ فَمَن زُحْزِحَ عَنِ ٱلنَّارِ
وَأُدْخِلَ ٱلْجَنَّةَ فَقَدْ فَازَۗ وَمَا ٱلْحَيَوٰةُ ٱلدُّنْيَآ إِلَّا مَتَـٰعُ ٱلْغُرُورِ ﴿١٨٥﴾ ۞ لَتُبْلَوُنَّ فِىٓ أَمْوَٰلِكُمْ

وَأَنفُسِكُمْ وَلَتَسْمَعُنَّ مِنَ ٱلَّذِينَ أُوتُواْ ٱلْكِتَٰبَ مِن قَبْلِكُمْ وَمِنَ ٱلَّذِينَ أَشْرَكُوٓاْ أَذًى كَثِيرًا ۚ وَإِن تَصْبِرُواْ وَتَتَّقُواْ فَإِنَّ ذَٰلِكَ مِنْ عَزْمِ ٱلْأُمُورِ ﴿١٨٦﴾

*ھەر بىر جان ئىگىسى ئۆلۈمنىڭ تەمىنى تېتىغۇچىدۇر. سىلەرنىڭ ئەجرىڭلار (يەنى ئەمەللىرىڭلارنىڭ ساۋابى) قىيامەت كۈنى تولۇق بېرىلىدۇ، كىمكى دوزاختىن يىراق قىلىنغان ۋە جەننەتكە كىرگۈزۈلگەن ئىكەن، ئۇ مۇرادىغا يەتكەن بولىدۇ. دۇنيا تىرىكچىلىكى پەقەت ئالدايدىغان مالدىنلا ئىبارەتتۇر (يەنى ئالدايدىغان نەرسە بولۇپ، ئازغىنا بەھرىمەن بولغاندىن كېيىن تۈگەيدۇ)*﴿185﴾*. سىلەر ماللىرىڭلاردا (سەدىقىغە بۇيرۇلۇش ۋە ئاپەت يېتىشى بىلەن) ۋە جانلىرىڭلاردا (قەتل قىلىنىش، ئەسىر ئېلىنىش، كېسەل بولۇش بىلەن) چوقۇم سىنىلىسىلەر، سىلەردىن ئىلگىرى كىتاب بېرىلگەنلەر (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) دىن، مۇشرىكلاردىن چوقۇم نۇرغۇن يامان سۆز ئاڭلايسىلەر، ئەگەر (يۈقىرىقى ئەھۋاللار يۈز بەرگەندە) سەۋر قىلساڭلار (سۆزۈڭلار ۋە ھەرىكىتىڭلاردا الله دىن) قورقساڭلار، ئۇنداقتا بۇ ھەقىقەتەن ئىرادە بىلەن قىلىنىشقا تېگىشلىك ئىشلاردىندۇر*﴿186﴾.

## ھەر بىرجان ئىگىسىنىڭ ئۆلۈمنىڭ تەمىنى تېتىيدىغانلىقى توغرىسىدا

الله تائالا ھەر بىرجان ئىگىسىنىڭ ئۆلۈمنىڭ تەمىنى تېتىيدىغانلىقىدىن ئىبارەت، ھەممە مەخلۇقاتلارغا ئومۇمىيۈزلۈك بولىدىغان بۇ بىر ئەھۋالدىن خەۋەر بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿زېمىننىڭ ئۈستىدىكى ھەممە يوقىلىدۇ. ئەزىمەتلىك ۋە كەرەملىك پەرۋەردىگارىڭنىڭ زاتى مەڭگۇ قالىدۇ﴾[1] يەنى پەقەت الله تائالالا ئۆلمەي، تىرىك قالىدۇ. جىن ۋە ئىنسانلارنىڭ ھەممىسى ئۆلىدۇ. شۇنىڭدەك پەرىشتىلەر ۋە ئەرشنى كۆتۈرۈپ تۇرىدىغان پەرىشتىلەرمۇ ئۆلىدۇ. پەقەت بىردىن بىر تەنھا الله لا ئۆلمەي قېلىپ قالغۇچىدۇر. الله تائالا ھەممە نەرسىنىڭ ئەۋۋەلقىسى بولغىنىدەك، ھەممە نەرسىنىڭ ئاخىرى بولىدۇ. بۇ ئايەت ھەممە كىشىلەرگە تەسەللىدۇر. (چۈنكى) يەر يۈزىدە بىر كىشىمۇ قالماي ئۆلۈپ كېتىدۇ، (الله تائالا بەلگىلەپ بەرگەن) مۇددەت تۈگىسە ۋە ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن تارتىپ تاكى يارالماقچى بولغان ئىنسانلارنىڭ ھەممىسى ئۆلۈپ تۈگىسە، الله تائالا قىيامەتنى قائىم قىلىدۇ. ئىنسانلارنى تىرىلدۈرۈپ، ئۇلارنىڭ چوڭ ـ كىچىك ئەمەللىرىنىڭ ھەممىسىدىن ھېساب ئالىدۇ. ھەر قانداق كىشىگە زەررىچىلىكمۇ زۇلۇم قىلمايدۇ. شۇڭا الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: **﴿سىلەرنىڭ ئەجرىڭلار (يەنى ئەمەللىرىڭلارنىڭ ساۋابى) قىيامەت كۈنى تولۇق بېرىلىدۇ﴾**.

## كىملەرنىڭ مۇرادىغا يەتكۈچىلەردىن بولىدىغانلىقى توغرىسىدا

**﴿كىمكى دوزاختىن يىراق قىلىنغان ۋە جەننەتكە كىرگۈزۈلگەن ئىكەن، ئۇ مۇرادىغا يەتكەن بولىدۇ﴾**، ئىبنى ئەبۇھاتىم، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «جەننەتتە قامچىنىڭ ئورنىچىلىك يەر، دۇنيا ۋە ئۇنىڭ ئىچىدىكى نەرسىدىن ياخشىدۇر. ئەگەر خالىساڭلار (الله تائالانىڭ) **﴿كىمكى دوزاختىن يىراق قىلىنغان ۋە جەننەتكە كىرگۈزۈلگەن ئىكەن، ئۇ مۇرادىغا يەتكەن بولىدۇ﴾** دېگەن ئايىتىنى ئوقۇڭلار».

---

[1] سۈرە رەھمان 26 — 27 ـ ئايەتلەر.

**﴿دۇنيا تىرىكچىلىكى پەقەت ئالدايدىغان مالدىنلا ئىبارەتتۇر (يەنى ئالدايدىغان نەرسە بولۇپ، ئازغىنا بەھرىمەن بولغاندىن كېيىن تۈگەيدۇ)﴾** يەنى بۇ، دۇنيانىڭ ئىشنى ئەرزىمەس ۋە تۆۋەن كۆرسىتىش ئۈچۈندۇر. چۈنكى، بۇ دۇنيا تۈگەپ كېتىدىغان ئازغىنا بىر نەرسىدۇر. اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿سىلەر دۇنيا تىرىكچىلىكىنى ئارتۇق كۆرىسىلەر. ئاخىرەت ياخشىدۇر ۋە باقىيدۇر﴾[1] ﴿سىلەرگە قانداق نەرسە بېرىلمىسۇن، (ئۇ) دۇنيا تىرىكچىلىكىدىكى پايدىلىنىدىغان نەرسىدۇر ۋە دۇنيا تىرىكچىلىكىنىڭ زىننىتىدۇر، اللە نىڭ دەرگاھىدىكى ساۋاب ئەڭ ياخشىدۇر، ئەڭ باقىيدۇر، چۈشەنمەمسىلەر؟﴾[2].

ئىمام مۇسلىم ۋە تىرمىزى رىۋايەت قىلغان ھەدىستە مۇنداق دەپ كەلدى: اللە نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئاخىرەتكە نىسبەتەن دۇنيا خۇددى سىلەرنىڭ بىرىڭلار بارمىقىنى دېڭىزغا تىقىپلا چىقارغىنىغا ئوخشاشتۇر. ئۇ بارمىقىنىڭ دېڭىزدىن قانچىلىك سۇ ئېلىپ چىقالايدىغانلىقىغا قاراپ باقسۇن[3].

قەتادە، بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: «دۇنيا دېگەن مەنپەئەت ئورنىدۇر، تاشلىنىپ قالغۇچىدۇر، ئىبادەتكە لايىق بولغان زات اللە نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، دۇنيا ئىگىلىرىنىڭ قولىدىن كېتىپ قالغۇچىدۇر. سىلەر بۇ مەنپەئەت ئورنىدىن كۈچۈڭلارنىڭ يېتىشىچە اللە تائالانىڭ ئىبادىتىنى قولغا كەلتۈرۈۋېلىڭلار. كۈچ ـ قۇدرەت اللە تائالاغىلا خاستۇر.

---

(1) سۈرە ئەئلا 16 ـ 17 ـ ئايەتلەر.
(2) سۈرە قەسەس 60 ـ ئايەت.
(3) يەنى بىر بارماقتا يۇققان سۇ دېڭىزغا نىسبەتەن بەك ئاز بولغىنىدەك، ئاخىرەتكە نىسبەتەن دۇنيا شۇنچىلىك ئاز ۋە ئاددىيدۇر.

## مۆمىننىڭ سىنىلىدىغانلىقى ۋە ئۇنىڭغا دۈشمەنلىرىدىن ئەزىيەت يېتىپ تۇرىدىغانلىقى توغرىسىدا

﴿**سىلەر ماللىرىڭلاردا (سەدىقىغە بۇيرۇلۇش ۋە ئاپەت يېتىشى بىلەن) ۋە جانلىرىڭلاردا (قەتل قىلىنىش، ئەسىر ئېلىنىش، كېسەل بولۇش بىلەن) چوقۇم سىنىلىسىلەر**﴾ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى اللە تائالانىڭ: ﴿بىز سىلەرنى بىرئاز قورقۇنچ بىلەن، بىرئاز قەھەتچىلىك بىلەن ۋە ماللىرىڭلارغا، جانلىرىڭلارغا، بالىلىرىڭلارغا، زىرائەتلىرىڭلارغا يېتىدىغان زىيان بىلەن چوقۇم سىنايمىز﴾[1] دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسىگە ئوخشاشتۇر. يەنى مۆمىن، مېلىغا ياكى ئۆزىگە ياكى بالا - چاقىلىرىغا ياكى ئاياللىرىغا مۇسىبەت كېلىشى بىلەن سىنىلىدۇ. مۆمىن ئۆزىنىڭ دىنىغا قاراپ سىنىلىدۇ. ئەگەر ئۇ دىنىدا چىڭ تۇرىدىغان كىشى بولسا سىناقنىڭ چوڭى كېلىدۇ.

﴿**سىلەردىن ئىلگىرى كىتاب بېرىلگەنلەر (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) دىن، مۇشرىكلاردىن چوقۇم نۇرغۇن يامان سۆز ئاڭلايسىلەر**﴾ مۆمىنلەر مەدىنىگە ھىجرەت قىلىپ كەلگەندە، بەدرى ئۇرۇشى بولۇشتىن بۇرۇن، ئەھلى كىتاب ۋە مۇشرىكلاردىن ئۇلارغا كەلگەن كۆڭۈلسىزلىكلەرگە، اللە تائالا تەسەللىي بېرىپ ۋە ئۇلارنى (ئۇلاردىن بۇ كۆڭۈلسىزلىكلەرنى) كۆتۈرۈۋەتكىچىلىك ئەھلى كىتاب ۋە مۇشرىكلارنى كەچۈرۈۋېتىشكە ۋە سەۋر قىلىشقا بۇيرۇپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئەگەر (يۇقىرىقى ئەھۋاللار يۈز بەرگەندە) سەۋر قىلساڭلار (سۆزۈڭلار ۋە ھەرىكىتىڭلاردا اللە دىن) قورقساڭلار، ئۇنداقتا بۇ ھەقىقەتەن ئىرادە بىلەن قىلىنىشقا تېگىشلىك ئىشلاردىندۇر**﴾.

ئىمام بۇخارى، ئۇسامە ئىبنى زەيدنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بەدرى ئۇرۇشى بولۇشتىن بۇرۇن فەدەك دېگەن شەھەردە ئۈستىگە توقۇلغان رەخت سېلىنغان بىر ئېشەككە مىنىپ، ئارقىسىغا ئۇسامە ئىبنى زەيدنى مىندۈرۈپ، ھارىس ئىبنى خەزرەج جەمەتىدىكى سەئىد ئىبنى ئۇبادىنىڭ (كېسەلىنى) يوقلاپ كېلىش ئۈچۈن ماڭدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەي (دېگەن مۇناپىق) بار بىر سورۇندىن ئۆتتى. بۇ چاغدا تېخى ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەي مۇسۇلمان بولمىغان ئىدى. سورۇن بۇتقا ئىبادەت قىلىدىغان مۇشرىكلار، يەھۇدىيلار ۋە مۇسۇلمانلاردىن تەركىب تاپقان ئىدى. سورۇندا ئابدۇللاھ ئىبنى راۋاھەمۇ بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مىنگەن ئېشەكنىڭ (ئايىغىدىن چىققان) چاڭ - توزان ئولتۇرغۇچىلارغا توزۇپ كەتكەن ئىدى. ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەي بۇرنىنى كىيىمى بىلەن ئېتىۋېلىپ: بىزگە توپا توزۇتماڭلار! دېدى. شۇ چاغدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا سالام بېرىپ، توختاپ ئېشەكتىن چۈشتى ۋە ئۇلارنى اللە تائالانىڭ دىنىغا دەۋەت قىلىپ، ئۇلارغا قۇرئان ئوقۇپ بەردى. ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەي: ئى ئىنسان! (يەنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى دېمەكچى) ئەگەر سەن دېگەن سۆز ھەق بولسا ئۇنىڭدىن چىرايلىق نەرسە يوق، سەن سۆزۈڭ بىلەن سورۇنلىرىمىزغا كېلىپ بىزگە ئەزىيەت بەرمىگىن. ئۆز ئورنىڭغا قايتىپ كېتىپ قېشىڭغا كەلگەن كىشىگە قىسسە سۆزلەپ بەرگىن، دېدى. شۇنىڭ بىلەن ئابدۇللاھ ئىبنى راۋاھە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما: ئى اللە تائالانىڭ پەيغەمبىرى! سەن بىزنىڭ سورۇنلىرىمىزغا مەيلى چاڭ - توزان بىلەن ياكى سۆزلىرىڭ بىلەن كەلسەڭ، شەكسىز بىز ئۇنى ياخشى كۆرىمىز، دېدى. ئاندىن مۇسۇلمانلار، مۇشرىكلار ۋە يەھۇدىيلار تىللىشىپ كەتتى. ھەتتا ئۇلار ئورۇنلىرىدىن تۇرۇپ ئۇرۇشۇپ كەتكىلى تاسلا قالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تا ئۇلار تىنچلانغۇچە ئۇلارنى پەسكويغا چۈشۈرۈش بىلەن ئاۋارە بولدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېشىكىگە مىنىپ،

[1] سۈرە بەقەرە 155 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.

سەئد ئۇبادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قېشىغا كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «ئى سەئد! سەن ئەبۇھاباب (يەنى ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەي) نىڭ دېگەن سۆزىنى ئاڭلىمىدىڭمۇ؟ ئۇ مۇنداق ـ مۇنداق گەپلەرنى قىلدى» دېدى. ئاندىن سەئد: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئۇنى كەچۈرىۋەتكىن، ساڭا كىتابنى چۈشۈرگەن الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئەلۋەتتە الله تائالا ساڭا چۈشۈرگەن ھەق دىننى كەلتۈردى. بۇ شەھەرنىڭ (يەنى مەدىنىنىڭ) ئادەملىرى ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەيگە تاج كىيگۈزۈشكە ۋە ئۇنى باشلىق قىلىشقا بىرلىككە كەلگەن ئىدى. ئاندىن الله تائالا ساڭا بەرگەن ھەققەت بىلەن ئۇنىڭغا ئۇنىمىدى[1]. ئۇ شۇ سەۋەب بىلەن سىقىلدى (يەنى ھەسەت قىلدى). مېنىڭ قارىشىمچە بۇ قىلغان ئىشىمۇ شۇنىڭ سەۋەبى بىلەن بولغاندۇر، دېدى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى كەچۈرىۋەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ساھابىلىرى، الله تائالا ئۇلارنى بۇيرۇغاندەك مۇشرىكلار ۋە ئەھلى كىتابلارنى كەچۈرىۋېتەتتى ۋە (ئۇلاردىن كەلگەن) كۆڭۈلسىزلىكلەرگە بەرداشلىق بېرەتتى.

الله تائالا كاپىرلار بىلەن ئۇرۇش قىلىشقا رۇخسەت قىلغۇچىلىك پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام الله تائالانىڭ بۇيرۇقىغا ئاساسەن، ئۇلارنى كەچۈرۈپ كەلدى. بەدرى ئۇرۇشىدا، الله پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا قۇرەيشنىڭ كاتتىباشلىرىنى ئۆلتۈرۈشكە نېسىپ قىلدى (يەنى بەدرى ئۇرۇشىدا قۇرەيشنىڭ چوڭلىرى ئۆلتۈرۈلدى). ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەي ئىبنى سەلۇل ۋە ئۇنىڭ بىلەن بىللە بولغان مۇشرىكلار: بۇ بىزنىڭ بېشىمىزغا كېلىدىغان بىر ئىش، دېدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار ئىسلام دىنىغا كىرگەنلىكىنى جاكارلاپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بەيئەت قىلدى.

ھەقىقەت تەرەپتە تۇرغان ياكى ياخشىلىققا بۇيرۇغان ياكى يامانلىقتىن توسقان كىشىلەرگە جاپا ـ مۇشەققەت ۋە كۆڭۈلسىزلىكلەر دائىملا يولۇقۇپ تۇرىدۇ. بۇنىڭغا الله رازىلىقى ئۈچۈن بەرداشلىق بېرىشى ۋە الله تائالا دىن ياردەم سورىشى لازىم.

* * * * * * *

وَإِذْ أَخَذَ ٱللَّهُ مِيثَٰقَ ٱلَّذِينَ أُوتُوا۟ ٱلْكِتَٰبَ لَتُبَيِّنُنَّهُۥ لِلنَّاسِ وَلَا تَكْتُمُونَهُۥ فَنَبَذُوهُ وَرَآءَ ظُهُورِهِمْ وَٱشْتَرَوْا۟ بِهِۦ ثَمَنًا قَلِيلًا ۖ فَبِئْسَ مَا يَشْتَرُونَ ﴿١٨٧﴾ لَا تَحْسَبَنَّ ٱلَّذِينَ يَفْرَحُونَ بِمَآ أَتَوا۟ وَّيُحِبُّونَ أَن يُحْمَدُوا۟ بِمَا لَمْ يَفْعَلُوا۟ فَلَا تَحْسَبَنَّهُم بِمَفَازَةٍ مِّنَ ٱلْعَذَابِ ۖ وَلَهُمْ عَذَابٌ أَلِيمٌ ﴿١٨٨﴾ وَلِلَّهِ مُلْكُ ٱلسَّمَٰوَٰتِ وَٱلْأَرْضِ ۗ وَٱللَّهُ عَلَىٰ كُلِّ شَىْءٍ قَدِيرٌ ﴿١٨٩﴾

***ئۆز ۋاقتىدا، الله كىتاب بېرىلگەنلەر (يەنى يەھۇدىيلار) دىن كىتابنى (يەنى كىتابتىكى الله نىڭ ئەھكاملىرىنى) كىشىلەرگە چوقۇم بايان قىلىپ بېرىشكە ۋە يوشۇرماسلىققا ئەھدە ئالدى، لېكىن بۇنى (يەنى ئەھدىنى) ئۇلار ئارقىسىغا چۆرىۋەتتى ۋە ئۇنى ئازغىنا بەدەلگە (يەنى دۇنيانىڭ ئەرزىمەس نەرسىسىگە) تېگىشتى. ئۇلارنىڭ تېگىشىپ ئالغىنى نېمىدېگەن يامان! [187]. (ئى مۇھەممەد!) قىلغان ئىشلىرىدىن (يەنى ھەقنى ياپقانلىقىدىن) خۇشال بولىدىغان، قىلمىغان ئىشلىرى بىلەن مەدھىيىلىنىشنى ياخشى كۆرىدىغان كىشىلەرنى ھەرگىز الله نىڭ ئازابىدىن قۇتۇلىدۇ دەپ گۇمان قىلمىغىن، ئۇلار قاتتىق***

[1] يەنى الله تائالا سېنى پەيغەمبەر قىلىپ بۇ يەرگە ئەۋەتتى، سېنىڭ كېلىشىڭ بىلەن ئۇنىڭ باشلىق بولىدىغان ئىشى ئەمەلدىن قالدى.

*ئازابقا دۇچار بولىدۇ*[188]*. ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ پادىشاھلىقى اللە غا خاستۇر، اللە ھەممە نەرسىگە قادىردۇر*[189]*.*

## ئەھلى كىتابنىڭ ئەھدىلەرنى ئارقىسىغا چۆرىۋەتكەنلىكى ۋە ھەقىقەتنى يوشۇرغانلىقى ئۈچۈن ئەيىبلەنگەنلىكى توغرىسىدا

بۇ ئايەت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، پەيغەمبەر بولۇپ كەلگەندە، ئۇنىڭغا ئىشىنىشكە ۋە باشقا كىشىلەرنىڭ ئۇ پەيغەمبەر بولۇپ كەلگەن ھامان، ئۇنىڭغا ئىمان كەلتۈرۈپ، ئۇنىڭغا ئەگىشىشكە تەييارلىق بىلەن تورۇشى ئۈچۈن، شۇنداقلا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزىنى كىشىلەر ئارىسىدا تارقىتىشقا ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەرنىڭ تىللىرى ئارقىلىق اللە ئەھدى ئالغان ئەھلى كىتابلارغا اللە تائالانىڭ قىلغان بىر تەھدىتىدۇر ۋە ئەيىبلىشىدۇر. ئەھلى كىتابلار ئۇ ھەقىقەتنى يوشۇردى، يەنە دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ۋەدە قىلغان ياخشىلىقنى ئەڭ ئاددىي ۋە ئەرزىمەس بولغان مال ـ دۇنياغا تېگىشتى. ئۇلارنىڭ بۇ تېگىششى ئەجەبمۇ بىر يامان تېگىشىش بولدى.

بۇ ئايەت (ھەم) ئالىملارنى ئەھلى كىتابنىڭ ماڭغان يوللىرىدا مېڭىپ قېلىپ، ئەھلى كىتابقا يەتكەن زىياننىڭ ئۇلارغا يېتىپ قېلىشىدىن ئاگاھلاندۇرۇشتۇر. ئالىملارنىڭ مەسئۇلىيىتى بولسا ئۆزلىرىدىكى ياخشى ئىشلارغا باشلايدىغان پايدىلىق بىلىملەرنى باشقىلارغا يەتكۈزۈش ۋە ئۇ بىلىمدىن بىر نەرسىنى يوشۇرۇپ قالماسلىقتۇر. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «كىمكى بىلىدىغان بىر نەرسىدىن سوئال سورالسا، ئاندىن ئۇنى يوشۇرسا، ئۇنىڭغا قىيامەت كۈنى ئوتتىن يۈگەن سېلىنىدۇ».

## ئەھلى كىتابلارنىڭ قىلمىغان ئىشلىرى ئۈچۈن ماختىنىشنى ياخشى كۆرىدىغانلىقىنى ئەيىبلەش توغرىسىدا

**﴿(ئى مۇھەممەد!) قىلغان ئىشلىرىدىن (يەنى ھەقنى ياپقانلىقىدىن) خۇشال بولىدىغان، قىلمىغان ئىشلىرى بىلەن مەدھىيىلىنىشنى ياخشى كۆرىدىغان كىشىلەرنى ھەرگىز اللە نىڭ ئازابىدىن قۇتۇلىدۇ دەپ گۇمان قىلمىغىن﴾** بۇ ھەقتە، ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: كىمكى ئۆزىنى بىلىملىك قىلىپ كۆرسىتىش ئۈچۈن يالغان دەۋا قىلسا (يەنى بىلمىگەن نەرسىنى بىلىمەن دېسە) اللە تائالا ئۇنىڭ (بىلىمىنى) ئازايتىۋېتىدۇ. يەنە ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان بىر ھەدىستە مۇنداق كەلدى: بېرىلمىگەن نەرسە بىلەن كۆرەڭلىگەن كىشى، يالغان ئىككى كىيىمنى كىيگەن كىشىگە ئوخشاش[1].

ئىمام ئەھمەد مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: مەرۋان ئىشىكچىگە قارايدىغان (رافىئقا): ئى رافىئ! سەن ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ قېشىغا بېرىپ (ئۇنىڭغا): ئىچىمىزدىكى قىلغان ئىشىدىن خۇرسەن بولغان ۋە قىلمىغان ئىشى ئۈچۈن ماختىلىشنى ياخشى كۆرگەن ھەممە كىشى ئازابلىنىدىغان بولسا، ئەلۋەتتە ھەممىمىز ئازابلىنىمىز دېگىن، دېدى. (ئۇ بېرىپ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇماغا بۇ گەپنى

---

[1] يەنى بىلىمى يوق تۇرۇپ بىلىملىك كىشىدەك كۆرەڭلىگەن كىشى، كىيگەن كىيىمى كىشىلەرنىڭ بولۇپ ئۇنى ئۆزىنىڭ كىيىمى دەپ كۆرسەتكەن ياكى ئەمەلىيەتتە بىر كىيىم كىيىپ تۇرۇپ كىشىلەرگە ئىككى كىيىم كىيگەندەك ماختانغان كىشىگە ئوخشاشتۇر.

دېگەندىن كېيىن) ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما: بۇ (ئايەت) سىلەرگە ئەمەس، ئەھلى كىتابلار ھەققىدە چۈشتى، دەپ بۇ ئايەتنى ئوقۇدى: ﴿**ئۆز ۋاقتىدا، الله كىتاب بېرىلگەنلەر (يەنى يەھۇدىيلار) دىن كىتابنى (يەنى كىتابتىكى الله نىڭ ئەھكاملىرىنى) كىشىلەرگە چوقۇم بايان قىلىپ بېرىشكە ۋە يوشۇرماسلىققا ئەھدە ئالدى، لېكىن بۇنى (يەنى ئەھدىنى) ئۇلار ئارقىسىغا چۆرىۋەتتى ۋە ئۇنى ئازغىنا بەدەلگە (يەنى دۇنيانىڭ ئەرزىمەس نەرسىسىگە) تېگىشتى. ئۇلارنىڭ تېگىشىپ ئالغىنى نېمىدېگەن يامان!**﴾، ﴿**(ئى مۇھەممەد!) قىلغان ئىشلىرىدىن (يەنى ھەقنى ياپقانلىقىدىن) خۇشال بولىدىغان، قىلمىغان ئىشلىرى بىلەن مەدھىيىلىنىشنى ياخشى كۆرىدىغان كىشىلەرنى ھەرگىز الله نىڭ ئازابىدىن قۇتۇلىدۇ دەپ گۇمان قىلمىغىن**﴾.

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەھۇدىيلاردىن بىر نەرسە سورىدى. يەھۇدىيلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن يوشۇرۇپ، باشقا نەرسە بىلەن جاۋاب بەردى. ئاندىن يەھۇدىيلار ئۆزلىرىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا خۇددى سورالغان سوئالنىڭ نەق ئۆزىگە جاۋاب بەرگەندەك كۆرسىتىپ ئۇنىڭ قېشىدىن قايتىپ چىقتى. ھەمدە ئۇلار بۇ ئىش ئۈچۈن ماختاندى ۋە ئۇنىڭ سورىغان سوئالىغا جاۋاب بەرمەي يوشۇرۇپ قالغانلىقى ئۈچۈن خۇرسەن بولدى.

ئىمام بۇخارى، ئەبۇسەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىسىدىكى بىر تۈركۈم مۇناپىقلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇرۇشقا چىققاندا ئۇرۇشقا چىقمىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا قارشىلىق قىلىپ ئۆيلىرىدە خاتىرجەم ئولتۇرغانلىقى بىلەن خۇشال بولۇشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇرۇشتىن قايتىپ كەلگەندە مۇناپىقلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئۆزرە ئېيتىپ، قەسەم ئىچتى ۋە قىلمىغان ئىشى ئۈچۈن ماختىلىنىشنى ياخشى كۆردى. شۇنىڭ بىلەن بۇ ئايەت چۈشتى: ﴿**(ئى مۇھەممەد!) قىلغان ئىشلىرىدىن (يەنى ھەقنى ياپقانلىقىدىن) خۇشال بولىدىغان، قىلمىغان ئىشلىرى بىلەن مەدھىيىلىنىشنى ياخشى كۆرىدىغان كىشىلەرنى ھەرگىز الله نىڭ ئازابىدىن قۇتۇلىدۇ دەپ گۇمان قىلمىغىن، ئۇلار قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ**﴾.

﴿**ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ پادىشاھلىقى الله غا خاستۇر، الله ھەممە نەرسىگە قادىردۇر**﴾ يەنى الله تائالا ھەممە نەرسىنىڭ ئىگىسىدۇر. ھەممە نەرسىگە كۈچى يەتكۈچىدۇر. الله تائالانى ھېچ نەرسە ئاجىزلاشتۇرالمايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن الله تائالادىن قورقۇڭلار! ئۇنىڭ بىلەن قارشىلاشماڭلار، ئۇنىڭ ئاچچىقلىنىشىدىن ۋە ئىنتىقام ئېلىشىدىن ساقلىنىڭلار. چۈنكى، ئۇ تەڭدىشى يوق كاتتا ۋە كۈچ - قۇدرەتلىكتۇر.

* * * * * * *

إِنَّ فِي خَلۡقِ ٱلسَّمَٰوَٰتِ وَٱلۡأَرۡضِ وَٱخۡتِلَٰفِ ٱلَّيۡلِ وَٱلنَّهَارِ لَأٓيَٰتٖ لِّأُوْلِي ٱلۡأَلۡبَٰبِ ١٩٠ ٱلَّذِينَ
يَذۡكُرُونَ ٱللَّهَ قِيَٰمٗا وَقُعُودٗا وَعَلَىٰ جُنُوبِهِمۡ وَيَتَفَكَّرُونَ فِي خَلۡقِ ٱلسَّمَٰوَٰتِ وَٱلۡأَرۡضِ رَبَّنَا مَا
خَلَقۡتَ هَٰذَا بَٰطِلٗا سُبۡحَٰنَكَ فَقِنَا عَذَابَ ٱلنَّارِ ١٩١ رَبَّنَآ إِنَّكَ مَن تُدۡخِلِ ٱلنَّارَ فَقَدۡ أَخۡزَيۡتَهُۥۖ
وَمَا لِلظَّٰلِمِينَ مِنۡ أَنصَارٖ ١٩٢ رَبَّنَآ إِنَّنَا سَمِعۡنَا مُنَادِيٗا يُنَادِي لِلۡإِيمَٰنِ أَنۡ ءَامِنُواْ بِرَبِّكُمۡ فَـَٔامَنَّاۚ

رَبَّنَا فَٱغۡفِرۡ لَنَا ذُنُوبَنَا وَكَفِّرۡ عَنَّا سَيِّـَٔاتِنَا وَتَوَفَّنَا مَعَ ٱلۡأَبۡرَارِ ﴿١٩٣﴾ رَبَّنَا وَءَاتِنَا مَا وَعَدتَّنَا عَلَىٰ
رُسُلِكَ وَلَا تُخۡزِنَا يَوۡمَ ٱلۡقِيَٰمَةِۗ إِنَّكَ لَا تُخۡلِفُ ٱلۡمِيعَادَ ﴿١٩٤﴾

*شۈبھىسىزكى، ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ يارىتىلىشىدا، كېچە بىلەن كۈندۈزنىڭ نۆۋەتلىشىپ تۇرۇشىدا، ئەقىل ئىگىلىرى ئۈچۈن، ئەلۋەتتە، روشەن دەلىللەر بار﴿190﴾. ئۇلار ئۆرە تۇرغاندىمۇ، ئولتۇرغاندىمۇ، ياتقاندىمۇ اللە نى ئەسلەپ تۇرىدۇ، ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ يارىتىلىشى توغرىسىدا پىكىر يۈرگۈزىدۇ. (ئۇلار ئېيتىدۇ) «پەرۋەردىگارىمىز! بۇنى بىكار ياراتمىدىڭ. سەن پاكتۇرسەن، بىزنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن﴿191﴾. پەرۋەردىگارىمىز! سەن كىمنىكى دوزاخقا كىرگۈزىدىكەنسەن، ئۇنى ئەلۋەتتە خار قىلغان بولىسەن. زالىملارغا ھېچقانداق ياردەمچى بولمايدۇ﴿192﴾. پەرۋەردىگارىمىز! بىز ھەقىقەتەن بىر چاقىرغۇچىنىڭ (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ)، رەببىڭلارغا ئىمان ئېيتىڭلار، دەپ ئىمانغا چاقىرغانلىقىنى ئاڭلىدۇق، ئىمان ئېيتتۇق، پەرۋەردىگارىمىز! بىزنىڭ گۇناھلىرىمىزنى مەغپىرەت قىلغىن، يامانلىقلىرىمىزنى يوققا چىقارغىن، بىزنى ياخشىلارنىڭ قاتارىدا قەبزى روھ قىلغىن﴿193﴾. پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە پەيغەمبەرلىرىڭ ئارقىلىق ۋەدە قىلغان نەرسىنى (يەنى ئىتائەت قىلغانلارغا خاس بولغان جەننەتنى) بەرگىن، قىيامەت كۈنى بىزنى رەسۋا قىلمىغىن. سەن ھەقىقەتەن ۋەدەڭگە خىلاپلىق قىلمايسەن»﴿194﴾.*

## ئەقىل ئىگىلىرى ئۈچۈن ﷲ تائالانىڭ بار ۋە بىرلىكىنى كۆرسىتىدىغان پاكىتلار، ئەقىل ئىگىلىرىنىڭ سۈپەتلىرى، سۆزلىرى ۋە دۇئالىرى توغرىسىدا

﴿شۈبھىسىزكى، ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ يارىتىلىشىدا، كېچە بىلەن كۈندۈزنىڭ نۆۋەتلىشىپ تۇرۇشىدا، ئەقىل ئىگىلىرى ئۈچۈن، ئەلۋەتتە،روشەن دەلىللەر بار﴾ يەنى ئېگىزلىكى، كەڭلىكى، تۆۋەنلىكى، قاتتىقلىقى ۋە ئاسمان ـ زېمىن ئارىلىقىدىكى سەييارىلار، تۇرغۇن يۇلتۇزلار، (زېمىندىكى) دېڭىزلار، تاغلار، چۆل ـ باياۋانلار، دەل ـ دەرەخ ۋە ئۆسۈملۈكلەر، زىرائەتلەر، يەل ـ يېمىشلار، ھايۋاناتلار، يەر ئاستى بايلىقلىرى ۋە رەڭگى، پۇرىقى، تەمى ۋە خۇسۇسىيىتى ئوخشاش بولمىغان پايدىلىق نەرسىلەر، كېچە بىلەن كۈندۈزنىڭ ئالمىشىشى ۋە ئىككىسىنىڭ ئۇزۇن قىسقا بولۇشى ۋە باراۋەر بولۇشلىرىنىڭ ھەممىسى غالىب، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچى، بۈيۈك اللە تائالانىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشىدۇر. مەزكۇر نەرسىلەر، بۇ ھەقتە ياخشى ئويلىنالمايدىغان نادانلاردەك ئەمەس، بەلكى، ھەر قانداق نەرسىنىڭ ھەقىقىتىنى چۈشىنەلەيدىغان، ئەقىل ئىگىلىرى ئۈچۈن ئەلۋەتتە، اللە تائالانىڭ بار ۋە بىرلىكىنى كۆرسىتىدىغان ئوچۇق ئالامەتلەردۇر.

اللە تائالا ئەقىلسىز، نادانلارنىڭ اللە تائالانىڭ بار ۋە بىرلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدىغان ئوچۇق پاكىتلارنى كۆرسىمۇ ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرۈيدىغانلىقى توغرىسىدا مۇنداق دېدى: ﴿ئاسمانلاردا ۋە زېمىندا (اللە نىڭ قۇدرىتىنىڭ) نۇرغۇن ئالامەتلىرى باركى، ئۇلار ئۇنىڭ يېنىدىن دىققەت قىلماستىن ئۆتۈپ كېتىدۇ. ئۇلارنىڭ تولىسى اللە غا شېرىك كەلتۈرۈپ تۇرۇپ ئىشىنىدۇ (يەنى اللە نى ياراتقۇچى، رىزىق بەرگۈچى دەپ ئىقرار قىلىش بىلەن بىللە، بۇتلارغىمۇ چوقۇنىدۇ)﴾[1].

[1] سۈرە يۇسۇف 105 — 106 ـ ئايەتلەر.

ئاندىن اللە تائالا ئەقىل ئىگىلىرىنى سۈپەتلەپ مۇنداق دېدى: ﴿**ئۇلار ئۆرە تۇرغاندىمۇ، ئولتۇرغاندىمۇ، ياتقاندىمۇ اللە نى ئەسلەپ تۇرىدۇ**﴾ ئىمام بۇخارى، ئىمران ئىبنى ھۇسەيىننىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەن ئۆرە تۇرۇپ ناماز ئوقۇ، ئەگەر ئۇنىڭغا قادىر بولالمىساڭ ئولتۇرۇپ ئوقۇ، ئەگەر ئۇنىڭغىمۇ قادىر بولالمىساڭ يېنىچىلاپ يېتىپ ئوقۇ» دېدى. يەنى ئۇلار اللە تائالانى دىللىرىدا، تىللىرىدا ۋە ھەر قانداق ئەھۋال ئاستىدا زىكىر قىلىشتىن توختاپ قالمايدۇ.

﴿**ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ يارىتىلىشى توغرىسىدا پىكىر يۈرگۈزىدۇ**﴾ يەنى ئۇلار ئاسمان بىلەن زېمىننىڭ ئىچىدىكى ئالامەتلەرنى، ياراتقۇچىنىڭ كاتتىلىقىنى، ئۇنىڭ قۇدرىتىنى، ئۇنىڭ بىلىمىنى، ئۇنىڭ ھېكمىتىنى، ئۇنىڭ تاللىشىنى ۋە ئۇنىڭ رەھمىتىنى ئۇقتۇرىدىغان ھېكمەتلەرنى چۈشىنىدۇ.

اللە تائالا ئۆزىنىڭ زاتىنى، سۈپەتلىرىنى، يولغا قويغان ئىشلىرىنى، تەقدىرىنى ئۇقتۇرىدىغان قىلىپ، ياراتقان نەرسىلەر بىلەن ئىبرەت ئالمىغان كىشىلەرنى ئەيىبلەپ مۇنداق دېدى: ﴿ئاسمانلاردا ۋە زېمىندا (اللە نىڭ قۇدرىتىنىڭ) نۇرغۇن ئالامەتلىرى باركى، ئۇلار ئۇنىڭ يېنىدىن دىققەت قىلماستىن ئۆتۈپ كېتىدۇ. ئۇلارنىڭ تولىسى اللە غا شېرىك كەلتۈرۈپ تۇرۇپ ئىشىنىدۇ (يەنى اللە نى ياراتقۇچى، رىزىق بەرگۈچى دەپ ئىقرار قىلىش بىلەن بىللە، بۇتلارغىمۇ چوقۇنىدۇ﴾[1].

اللە تائالا ئەقىل ئىگىلىرىنى ماختاپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**ئۇلار ئۆرە تۇرغاندىمۇ، ئولتۇرغاندىمۇ، ياتقاندىمۇ اللە نى ئەسلەپ تۇرىدۇ، ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ يارىتىلىشى توغرىسىدا پىكىر يۈرگۈزىدۇ**﴾ بەلكى، مەزكۇر ئەقىل ئىگىلىرى، يامان ئىشلارنى قىلغان ئادەملەرنى جازالاش ياخشى ئىشلارنى قىلغانلارنى مۇكاپاتلاش ئۈچۈن، پايدىسىز نەرسىنى يارىتىشتىن پاك ئىكەنلىكىنى تونۇپ: ﴿**(ئۇلار ئېيتىدۇ) «پەرۋەردىگارىمىز! بۇنى بىكار ياراتمىدىڭ. سەن پاكتۇرسەن، بىزنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن**﴾ دەيدۇ. يەنى ئى ھەممە نەرسىلەرنى بىر ھېكمەت بىلەن ياراتقان، ھەممە كەمچىلىكلەردىن ۋە پايدىسىز ئىشلارنى قىلىشتىن پاك بولغان اللە! ئۆز قۇدرىتىڭ بىلەن بىزنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن، سەن رازى بولىدىغان، سېنىڭ جەننىتىڭگە ئېلىپ بارىدىغان، دەرتلىك ئازابىڭدىن ساقلايدىغان ياخشى ئىشلارنى قىلىشىمىزغا نېسىپ قىلغىن!

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەھەججۇد نامىزى ئوقۇش ئۈچۈن كېچىدە قوپسا، سۈرە ئال ئىمراننىڭ ئاخىرىدىكى بۇ ئون ئايەتنى ئوقۇيدىغانلىقى رىۋايەت قىلىندى.

ئىمام، بۇخارى ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرىدىن بىرى بولغان هامما ئاچام مەيمۇنەنىڭ قېشىدا قونۇپ قالدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاياللىرى بىلەن بىرەر سائەتچە سۆزلىشىپ ئاندىن ئۇخلاپ قالدى. كېچىنىڭ ئاخىرقى ئۈچتىن بىرى بولغاندا (قوپۇپ) ئولتۇرۇپ، ئاسمانغا قاراپ: ﴿**شۈبھىسىزكى، ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ يارىتىلىشىدا، كېچە بىلەن كۈندۈزنىڭ نۆۋەتلىشىپ تۇرۇشىدا، ئەقىل ئىگىلىرى ئۈچۈن، ئەلۋەتتە، روشەن دەلىللەر بار**﴾ دېگەن ئايەتنى ئوقۇدى. كېيىن قوپۇپ تاھارەت ئالدى ۋە تاھارەت نامىزىنى ئوقۇدى. ئاندىن 11 رەكئەت (تەھەججۇد) نامىزى ئوقۇدى، بىلال ئەزان ئېيتقاندىن كېيىن ئىككى رەكئەت (بامداتنىڭ سۈننىتىنى) ئوقۇپ بولۇپ چىقىپ، كىشىلەرگە بامدات نامىزىنى ئوقۇپ بەردى. بۇ ھەدىسنى ئىمام مۇسلىممۇ رىۋايەت قىلغان.

[1] سۈرە يۇسۇف 105 — 106 - ئايەتلەر.

ئىبنى مەردەۋەي، ئەتانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن، ئىبنى ئۆمەر ۋە ئۇبەيدە ئىبنى ئۇمەير ئۈچىمىز ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ يېنىغا ماڭدۇق. بىز ئۇنىڭ قېشىغا كىرگەندە، بىز بىلەن ئۇنىڭ ئارىلىقىدا پەردە بار ئىدى. ئائىشە، ئى ئۇبەيدە! سەن نېمە سەۋەبتىن بىزنى زىيارەت قىلىپ تۇرمايسەن؟ دېدى. ئۇبەيدە بىر شائىرنىڭ: ئۇزۇن ـ ئۇزۇندا زىيارەت قىلساڭ مېھرى ـ مۇھەببەت، ئاشىدۇ. دېگەن مەزمۇندىكى شېئىرىنى ئوقۇدى. ئاندىن ئىبنى ئۆمەر: ئۆز گېپىمىزگە كەلسەك، سىز بىزگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن كۆرگەن، سىزنى ئەڭ ھەيران قالدۇرغان ئىشتىن بىرنى، دەپ بەرگەن بولسىڭىز، دېدى. ئائىشە يىغلاپ تۇرۇپ: ئۇنىڭ ھەممە ئىشى ھەيران قالارلىق ئىدى. ئۇ مېنىڭ ئۆيۈمگە، مېنىڭ نۆۋىتىم كەلگەن كېچىسى كىردى. ھەتتا ئۇنىڭ بەدىنى مېنىڭ بەدىنىمگە تەگدى. ئاندىن (ماڭا): مېنى پەرۋەردىگارىمغا ئىبادەت قىلغىلى قويغان بولسىڭىز دېدى. ئاندىن مەن: اللە نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، شەكسىز مەن سىلىنىڭ (اللە تائالاغا) يېقىنچىلىق قىلىشلىرىنى ۋە پەرۋەردىگارلىرىغا ئىبادەت قىلىشلىرىنى ياخشى كۆرىمەن، دېدىم. شۇنىڭ بىلەن ئۇ (اللە غا) ئىبادەت قىلىش ئۈچۈن ئورنىدىن تۇرۇپ تاھارەت ئالدى، تاھارىتى ئۈچۈن سۇنى كۆپ ئىشلەتمىدى. ئاندىن ناماز ئوقۇدى، (نامازدا) يىغلىدى. يىغىدىن ھەتتا ساقاللىرى ھۆل بولۇپ كەتتى. ئاندىن سەجدىگە باردى، يەنە يىغلىدى. ھەتتا يەرنى ھۆل قىلىۋەتتى، كېيىن يېنىچە يېتىپ ھەتتا بىلال كېلىپ، بامدات نامىزىغا ئەزان ئېيتقۇچە يىغلىدى. ئاندىن بىلال: ئى اللە نىڭ پەيغەمبىرى! نېمە ئۈچۈن شۇنچە يىغلايسەن؟ ھەقىقەتەن اللە سېنىڭ ئىلگىرى قىلغان ۋە كېيىنكى قىلىپ قېلىش مۇمكىن بولغان گۇناھلىرىڭنى كەچۈرىۋەتكەن تۇرسا؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى بىلال! ساڭا ۋاي! مېنى يىغلىشىمدىن نېمە توسۇپ قالىدۇ؟ ھەقىقەتەن ماڭا بۈ كېچە اللە تائالانىڭ: ﴿شۈبھىسىزكى، ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ يارىتىلىشىدا، كېچە بىلەن كۈندۈزنىڭ نۆۋەتلىشىپ تۇرۇشىدا، ئەقىل ئىگىلىرى ئۈچۈن، ئەلۋەتتە، روشەن دەلىللەر بار﴾ دېگەن ئايىتى چۈشتى دەپ، بۇ ئايەتنى ئوقۇپ ۋە ئۇنىڭ (مەنىسى ھەققىدە) ئويلانمىغان كىشىنىڭ ھالىغا ۋاي!» دېدى.

* * * * * * *

فَٱسۡتَجَابَ لَهُمۡ رَبُّهُمۡ أَنِّي لَآ أُضِيعُ عَمَلَ عَٰمِلٖ مِّنكُم مِّن ذَكَرٍ أَوۡ أُنثَىٰۖ بَعۡضُكُم مِّنۢ بَعۡضٖۖ فَٱلَّذِينَ هَاجَرُواْ وَأُخۡرِجُواْ مِن دِيَٰرِهِمۡ وَأُوذُواْ فِي سَبِيلِي وَقَٰتَلُواْ وَقُتِلُواْ لَأُكَفِّرَنَّ عَنۡهُمۡ سَيِّـَٔاتِهِمۡ وَلَأُدۡخِلَنَّهُمۡ جَنَّٰتٖ تَجۡرِي مِن تَحۡتِهَا ٱلۡأَنۡهَٰرُ ثَوَابٗا مِّنۡ عِندِ ٱللَّهِۚ وَٱللَّهُ عِندَهُۥ حُسۡنُ ٱلثَّوَابِ ﴿١٩٥﴾

*ئۇلارنىڭ دۇئاسىنى پەرۋەردىگارى ئىجابەت قىلدى: «مەن سىلەردىن ئەر بولسۇن، ئايال بولسۇن، ھەرقانداق بىر ياخشى ئىش قىلغۇچىنىڭ قىلغان ئەمەلىنى بىكار قىلىۋەتمەيمەن، سىلەر بىر ـ بىرىڭلاردىن تۆرەلگەن. ھىجرەت قىلغانلار، يۇرتلىرىدىن ھەيدەپ چىقىرىلغانلار، مېنىڭ يولۇمدا (يەنى اللە نىڭ دىنى ئۈچۈن) ئەزىيەت تارتقانلار، ئۇرۇشقا قاتناشقانلار (يەنى مېنىڭ يولۇمدا ئۇرۇشقانلار) ۋە مېنىڭ يولۇمدا ئۆلتۈرۈلگەنلەرنىڭ گۇناھلىرىنى (مەغپىرىتىم ۋە رەھمىتىم بىلەن) ئەلۋەتتە يوققا چىقىرىمەن. ئەلۋەتتە، ئۇلارنى ئاستىدىن ئۆستەڭلەر ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەرگە كىرگۈزىمەن». بۇ (ئۇلارنىڭ ياخشى ئەمەللىرى ئۈچۈن) اللە تەرىپىدىن بېرىلگەن مۇكاپاتتۇر. اللە نىڭ دەرگاھىدا ياخشى مۇكاپات (يەنى جەننەت) بار*﴿195﴾.

## الله تائالانىڭ ئەقىل ئىگىلىرىنىڭ (قىلغان) دۇئالىرىنى ئىجابەت قىلىدىغانلىقى توغرىسىدا

﴿**ئۇلارنىڭ دۇئاسىنى پەرۋەردىگارى ئىجابەت قىلدى**﴾ سەئىد ئىبنى مەنسۇر، ئۇممۇسەلەمەنىڭ جەمەتىدىن بولغان بىر كىشىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۇممۇسەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بىز ئاياللارنىڭ قىلغان ھىجرىتى ھەققىدە، الله تائالانىڭ ئازراقمۇ ئايەت چۈشۈرگەنلىكىنى ئاڭلىمىدۇق، دېدى.

شۇنىڭ بىلەن الله تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: ﴿**ئۇلارنىڭ دۇئاسىنى پەرۋەردىگارى ئىجابەت قىلدى: «مەن سىلەردىن ئەر بولسۇن، ئايال بولسۇن، ھەرقانداق بىر ياخشى ئىش قىلغۇچىنىڭ قىلغان ئەمەلىنى بىكار قىلىۋەتمەيمەن**﴾ ئەنسارىلاردىن بولغان ئاياللار: ئۇممۇسەلەمەنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن سوئال سورىغانلىقى، بىز ئاياللارغا تۇنجى قېتىملىق ئىلگىرىلەش بولدى، دېدى.

﴿**مەن سىلەردىن ئەر بولسۇن، ئايال بولسۇن، ھەرقانداق بىر ياخشى ئىش قىلغۇچىنىڭ قىلغان ئەمەلىنى بىكار قىلىۋەتمەيمەن**﴾ بۇ، مۇسۇلمانلار بولسا ئۇنىڭ دۇئاسىنىڭ ئىجابەت بولىدىغانلىقىنىڭ ئىپادىسىدۇر. يەنى مەيلى ئەر بولسۇن ياكى ئايال بولسۇن، ھەر قانداق بىر كىشىگە ئۇنىڭ قىلغان ئىشىغا قاراپ، مۇكاپات ياكى جازا بېرىلگۈچىدۇر.

﴿**سىلەر بىر ـ بىرىڭلاردىن تۆرەلگەن**﴾ سىلەرنىڭ ھەممىڭلار ساۋابىمغا باراۋەر ئېرىشىسىلەر. ﴿**ھىجرەت قىلغانلار**﴾ يەنى الله تائالاغا شېرىك كەلتۈرىدىغان يۇرتنى تاشلاپ، ئىمان يۇرتىغا كەلگەنلەر؛ دوستلار، قېرىنداشلار، تۇغقانلار ۋە قوشنىلاردىن ئايرىلغانلار. ﴿**يۇرتلىرىدىن ھەيدەپ چىقىرىلغانلار**﴾ يەنى مۇشرىكلار ئۇلارغا ئەزىيەت بېرىپ، ھەتتا ئۇلارنى ئارىسىدىن چىقىپ كېتىشكە قىستىغان ئىدى.

﴿**مېنىڭ يولۇمدا (يەنى الله نىڭ دىنى ئۈچۈن) ئەزىيەت تارتقانلار**﴾ يەنى ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىنىڭ يۇرتلىرىدىن ھەيدەپ چىقىرىلىش جىنايىتى، ئۇلارنىڭ پەقەت شېرىكى يوق بىر الله تائالاغىلا ئىمان ئېيتقانلىقى ئۈچۈندۇر. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېدى: ﴿ئۇلار پەرۋەردىگارىڭلار الله غا ئىمان ئېيتقىنىڭلار ئۈچۈن پەيغەمبەرنى ۋە سىلەرنى يۇرتۇڭلاردىن ھەيدەپ چىقاردى﴾[1] ﴿ئۇلار مۆمىنلەرنى پەقەت غالىب، مەدھىيىگە لايىق الله غا ئىمان ئېيتقانلىقلىرى ئۈچۈنلا يامان كۆردى. ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ پادىشاھلىقى الله غا خاستۇر. الله ھەممە نەرسىنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر﴾[2].

﴿**ئۇرۇشقا قاتناشقانلار (يەنى مېنىڭ يولۇمدا ئۇرۇشقانلار) ۋە مېنىڭ يولۇمدا ئۆلتۈرۈلگەنلەرنىڭ گۇناھلىرىنى (مەغپىرىتىم ۋە رەھمىتىم بىلەن) ئەلۋەتتە يوققا چىقىرىمەن**﴾ يەنى الله تائالانىڭ يولىدا ئۇرۇشۇپ، ئېتى ۋە ئۆزى ئۆلتۈرۈلۈپ كېتىش، شېھىتلەر ئېرىشىدىغان دەرىجىلەرنىڭ ئەڭ يۇقىرىسىدۇر.

ئىمام مۇسلىمنىڭ ھەدىسىدە مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدى: بىر كىشى (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا): ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ئەگەر مەن الله نىڭ يولىدا سەۋر قىلغان، ساۋاب ئۈمىد قىلىپ قېچىپ كەتمەي ئىلگىرىلىگەن ھالەتتە ئۇرۇش قىلسام، الله تائالا مېنىڭ خاتالىقلىرىمنى كەچۈرىۋېتەمدۇ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەئە» دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ كىشىگە: «نېمە دېدىڭ؟» دېدى. ئۇ كىشى دېگەن گېپىنى قايتا دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قەرزدىن باشقىسىنى شۇنداق

---

[1] سۈرە مۇمتەھىنە 1 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
[2] سۈرە بۇرۇج 8 ـــ 9 ـ ئايەتلەر.

قىلىدۇ (يەنى قەرزدىن باشقا خاتالىقلارنى كەچۈرىدۇ. لېكىن قەرزنى كەچۈرۈمەيدۇ)، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ماڭا ھېلىلا شۇنداق خەۋەر قىلدى» دېدى.

﴿گۇناھلىرىنى (مەغپىرىتىم ۋە رەھمىتىم بىلەن) ئەلۋەتتە يوققا چىقىرىمەن. ئەلۋەتتە، ئۇلارنى ئاستىدىن ئۆستەڭلەر ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەرگە كىرگۈزىمەن»﴾ يەنى جەننەتلەرنىڭ ئىچىدە سۈت، ھەسەل، مەي ۋە رەڭگى ئۆزگەرمەيدىغان سۇلاردىن ئىبارەت، خىلمۇ خىل شاراب ئۆستەڭلىرى ئاقىدۇ. جەننەتتە يەنە كۆز كۆرۈپ باقمىغان، قۇلاق ئاڭلاپ باقمىغان، بىرسىنىڭ دىلىغا كېچىپمۇ باقمىغان نازۇ ـ نېمەتلەر بار.

﴿بۇ (ئۇلارنىڭ ياخشى ئەمەللىرى ئۈچۈن) اللّٰه تەرىپىدىن بېرىلگەن مۇكاپاتتۇر﴾ يەنى اللّٰه تائالا مۇكاپاتنى ئۆزىگە نىسبەت بەردى، مۇنداق قىلىشى مۇكاپاتنى جىق بېرىشى ئۈچۈندۇر. چۈنكى، ھېسابسىز بەرگۈچى بولغان اللّٰه بىر نەرسە بەرسە، ئاز بەرمەيدۇ.

﴿اللّٰه نىڭ دەرگاھىدا ياخشى مۇكاپات (يەنى جەننەت) بار﴾ يەنى ياخشى ئىش قىلغان كىشىلەر ئۈچۈن اللّٰه تائالانىڭ دەرگاھىدا مۇكاپاتلار بار.

* * * * * * *

لَا يَغُرَّنَّكَ تَقَلُّبُ ٱلَّذِينَ كَفَرُوا۟ فِى ٱلْبِلَـٰدِ ﴿١٩٦﴾ مَتَـٰعٌ قَلِيلٌ ثُمَّ مَأْوَىٰهُمْ جَهَنَّمُ ۚ وَبِئْسَ ٱلْمِهَادُ
﴿١٩٧﴾ لَـٰكِنِ ٱلَّذِينَ ٱتَّقَوْا۟ رَبَّهُمْ لَهُمْ جَنَّـٰتٌ تَجْرِى مِن تَحْتِهَا ٱلْأَنْهَـٰرُ خَـٰلِدِينَ فِيهَا نُزُلًا مِّنْ عِندِ
ٱللَّهِ ۗ وَمَا عِندَ ٱللَّهِ خَيْرٌ لِّلْأَبْرَارِ ﴿١٩٨﴾

*كاپىرلارنىڭ (پۇل ـ مال، ئابرۇي، مەرتىۋە ئىزدەش يۈزىسىدىن) شەھەرلەردە كېزىپ يۈرۈشلىرى سېنى ئالدىمىسۇن[196]. بۇ ئازغىنا بەھرىمەن بولۇشتۇر، كەلگۈسىدە ئۇلارنىڭ جايى جەھەننەم بولىدۇ. ئۇ نېمىدېگەن يامان تۆشەك! [197]. پەرۋەردىگارىغا تەقۋادارلىق قىلغان كىشىلەر ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەردىن بەھرىمەن بولۇپ، ئۇيەردە مەڭگۈ قالىدۇ. بۇ، اللّٰه تەرىپىدىن بولغان كۈتۈۋېلىشتۇر. اللّٰه نىڭ دەرگاھىدىكى نەرسىلەر (يەنى مۇكاپات ۋە ھۆرمەت) ياخشى بەندىلەر ئۈچۈن (كۇففارلار بەھرىمەن بولغان باقاسى يوق ئازغىنا راھەتتىن) ئارتۇقتۇر[198].*

## دۇنياغا بېرىلىپ كەتكەن كىشىلەرگە ئالدىنىپ كېتىشتىن ئاگاھلاندۇرۇش ۋە ياخشى كىشىلەرگە بېرىلىدىغان مۇكاپاتنى بايان قىلىش توغرىسىدا

﴿بۇ ئازغىنا بەھرىمەن بولۇشتۇر، كەلگۈسىدە ئۇلارنىڭ جايى جەھەننەم بولىدۇ. ئۇ نېمىدېگەن يامان تۆشەك!﴾ يەنى نازۇ ـ نېمەتلەرگە چۆكۈپ كەتكەن ئۇ كاپىرلارغا كۆز قىرىڭنى سالمىغىن، پات ئارىدا بۇ نېمەتلەرنىڭ ھەممىسى يوقىلىپ كېتىدۇ ۋە ئۇلار قىلغان يامانلىقى سەۋەبى بىلەن خارلىنىدۇ. بىزنىڭ ئۇلارغا شۇ نېمەتلەرنى بېرىشىمىز، ئۇلارنى ئاستا ـ ئاستا گۇمراھلىقتا پاتۇرۇش ئۈچۈندۇر.

بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى تۆۋەندىكى ئايەتلەرنىڭ مەنىلىرىگە ئوخشاپ كېتىدۇ: ﴿اللّٰه نىڭ ئايەتلىرى (يەنى قۇرئان) توغرىسىدا پەقەت كاپىرلار مۇجادىلە قىلىشىدۇ، ئۇلارنىڭ شەھەرلەردە بېرىپ ـ كېلىپ

يۇرۇشلىرىگە مەغرۇر بولۇپ كەتمىگەن﴾[1] ﴿(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «الله غا يالغاننى چاپلايدىغانلار ھەقىقەتەن (دوزاخ ئازابىدىن) قۇتۇلالمايدۇ». ئۇلار بۇ دۇنيادىن (ئازغىنا ۋاقىتلا) بەھرىمەن بولىدۇ، ئاندىن ئۇلار (ھېساب بېرىش ئۈچۈن) بىزنىڭ دەرگاھىمىزغا قايتىدۇ، ئاندىن كاپىر بولغانلىقلىرى سەۋەبىدىن ئۇلارغا قاتتىق ئازابنى تېتىتىمىز﴾[2] ﴿ئۇلارنى (دۇنيادىن) ئازغىنا (مۇددەت) بەھرىمەن قىلىمىز، ئاندىن ئۇلارنى قاتتىق ئازابنى (تېتىشقا) مەجبۇرلايمىز﴾[3] ﴿(ئى مۇھەممەد!) كاپىرلارنىڭ ھالاك بولۇشىغا ئالدىرىمىغىن، ئۇلارغا ئازراق مۆھلەت بەرگىن (ئۇزاققا قالماي ئۇلارغا قانداق قىلىدىغانلىقىمنى كۆرىسەن)﴾[4] ﴿بىز ياخشى ۋەدىنى قىلغان (يەنى جەننەتنى ۋەدە قىلغان) ئادەم ئۇنى تاپىدۇ، (ئۇ) دۇنيا تىرىكچىلىكىدىكى پايدىلىنىدىغان نەرسىلەر بىلەن بىز پايدىلاندۇرغان، ئاندىن قىيامەت كۈنى ئازابقا دۇچار بولغان ئادەم بىلەن ئوخشاشمۇ﴾[5].

الله تائالا كاپىرلارنىڭ دۇنيادىكى ھالىنى ۋە ئۇلارنىڭ ئاخىرقى قايتىش ئورنى بولغان دوزاخنى بايان قىلىپ بولغاندىن كېيىن مۇنداق دەيدۇ: **﴿پەرۋەردىگارىغا تەقۋادارلىق قىلغان كىشىلەر ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەردىن بەھرىمەن بولۇپ، ئۇيەردە مەڭگۈ قالىدۇ. بۇ، الله تەرىپىدىن بولغان كۈتۈۋېلىشتۇر﴾**.

ئىبنى جەرىر، ئەبۇدەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مۆمىن (بولسۇن) ياكى كاپىر بولسۇن، ئۇنىڭغا ئۆلۈم ياخشىلىقتۇر، (مېنىڭ گېپىمگە) ئىشەنمىگەن كىشى الله تائالانىڭ بۇ ئايەتلىرىنى ئوقۇسۇن: **﴿الله نىڭ دەرگاھىدىكى نەرسىلەر (يەنى مۇكاپات ۋە ھۆرمەت) ياخشى بەندىلەر ئۈچۈن (كۇففارلار بەھرىمەن بولغان باقاسى يوق ئازغىنا راھەتتىن) ئارتۇقتۇر﴾** ﴿كاپىرلار ئۆزلىرىگە (جازا بەرمەستىن) مۆھلەت بېرىشىمىزنى (يەنى ئۆمرىنى ئۇزۇن قىلىشىمىزنى) ھەرگىز ئۆزلىرى ئۈچۈن پايدىلىق دەپ گۇمان قىلمىسۇن، ئۇلارغا مۆھلەت بېرىشىمىز (ۋە ئەجىلىنى كېچىكتۈرۈشىمىز) پەقەت ئۇلارنىڭ گۇناھىنىڭ كۆپىيىشى ئۈچۈندۇر. ئۇلار (ئاخىرەتتە) خار قىلغۇچى ئازابقا دۇچار بولىدۇ﴾[6].

* * * * * * *

وَإِنَّ مِنۡ أَهۡلِ ٱلۡكِتَٰبِ لَمَن يُؤۡمِنُ بِٱللَّهِ وَمَآ أُنزِلَ إِلَيۡكُمۡ وَمَآ أُنزِلَ إِلَيۡهِمۡ خَٰشِعِينَ لِلَّهِ لَا
يَشۡتَرُونَ بِـَٔايَٰتِ ٱللَّهِ ثَمَنٗا قَلِيلًاۚ أُوْلَٰٓئِكَ لَهُمۡ أَجۡرُهُمۡ عِندَ رَبِّهِمۡۗ إِنَّ ٱللَّهَ سَرِيعُ ٱلۡحِسَابِ ١٩٩
يَٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُواْ ٱصۡبِرُواْ وَصَابِرُواْ وَرَابِطُواْ وَٱتَّقُواْ ٱللَّهَ لَعَلَّكُمۡ تُفۡلِحُونَ ٢٠٠

*ئەھلى كىتاب ئارىسىدا ھەقىقەتەن الله غا ئىمان كەلتۈرىدىغان، سىلەرگە نازىل بولغان كىتابقا (يەنى قۇرئانغا)، ئۆزلىرىگە نازىل بولغان كىتابقا (يەنى تەۋراتقا ۋە ئىنجىلغا) ئىشىنىدىغانلار بار؛ ئۇلار الله دىن قورقىدۇ، الله نىڭ ئايەتلىرىنى ئازغىنا بەدەلگە تېگىشمەيدۇ (يەنى ئۇلارنىڭ كىتابلىرىدىكى مۇھەممەد*

---

[1] سۈرە غافىر 4 ـ ئايەت.
[2] سۈرە يۇنۇس 69 – 70 ـ ئايەتلەر.
[3] سۈرە لوقمان 24 ـ ئايەت.
[4] سۈرە تارىق 17 ـ ئايەت.
[5] سۈرە قەسەس 61 ـ ئايەت.
[6] سۈرە ئال ئىمران 178 ـ ئايەت.

*ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈپەتلىرى ۋە شەرىئەت ئەھكاملىرىنى، راھىبلارغا ئوخشاش، دۇنيانىڭ ئەرزىمەس نەرسىلىرىنى دەپ ئۆزگەرتىۋەتمەيدۇ)، ئۇلارغا پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا ساۋاب بېرىلىدۇ. الله ھەقىقەتەن تېز ھېساب ئالغۇچىدۇر*﴿199﴾*. سىلەرگە يەتكەن ئېغىرچىلىقلارغا سەۋر قىلىڭلار، دۈشمەنلەرگە زىيادە چىداملىق بولۇڭلار، (چېگرالىرىڭلارنى ساقلاپ) جىھادقا تەييار تۇرۇڭلار، مەقسىتىڭلارغا يېتىش ئۈچۈن اللهدىن قورقۇڭلار (يەنى ئۇنىڭ ئەمرىگە مۇخالىپەتچىلىك قىلماڭلار)*﴿200﴾.

## بەزى ئەھلى كىتابلارنىڭ ئەھۋالى ۋە ئۇلارغا بېرىلىدىغان ئەجىر توغرىسىدا

الله تائالا، ئەھلى كىتابنىڭ ئىچىدىن بىر تۈركۈم كىشىلەرنىڭ (الله تەئالادىن) ئۆزلىرىگە چۈشۈرۈلگەن كىتابلارغا ئىشىنىش بىلەن بىرگە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرۈلگەن كىتاب (قۇرئان) قا ھەقىقىي رەۋىشتە ئىشىنىدىغانلىقىدىن ۋە الله تائالاغا بويسۇنىدىغانلىقىدىن خەۋەر بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿**الله نىڭ ئايەتلىرىنى ئازغىنا بەدەلگە تېگىشمەيدۇ (يەنى ئۇلارنىڭ كىتابلىرىدىكى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈپەتلىرى ۋە شەرىئەت ئەھكاملىرىنى، راھىبلارغا ئوخشاش، دۇنيانىڭ ئەرزىمەس نەرسىلىرىنى دەپ ئۆزگەرتىۋەتمەيدۇ)**﴾ بۇلار مەيلى يەھۇدىيلار بولسۇن ياكى خرىستىئانلار بولسۇن، بۇلار ئەھلى كىتابنىڭ ياخشىلىرى ۋە ئۇلارنىڭ ئىچىدىن تاللانغانلىرىدۇر.

الله تائالا، ئەھلى كىتابلارنىڭ ئىچىدىن الله تائالاغا ئىمان كەلتۈرىدىغان كىشىلەرنىڭ بولىدىغانلىقى توغرىسىدا مۇنداق دېدى: ﴿قۇرئاندىن ئىلگىرى بىز كىتاب (يەنى ئىنجىل، تەۋرات) نازىل قىلغانلار (يەنى ناسارا ۋە يەھۇدىيلارنىڭ مۆمىنلىرى) قۇرئانغا ئىشىنىدۇ. ئۇلارغا قۇرئان تىلاۋەت قىلىنغان چاغدا، ئۇلار: «بىز قۇرئانغا ئىشەندۇق. شۈبھىسىزكى، ئۇ پەرۋەردىگارىمىز تەرىپىدىن نازىل بولغان ھەقىقەتتۇر. بىز ھەقىقەتەن بۇنىڭدىن بۇرۇن مۇسۇلمان ئىدۇق» دەيدۇ. ئۇلارنىڭ قىلغان سەۋر - تاقىتى ئۈچۈن ئۇلارغا قوش ساۋاب بېرىلىدۇ، ئۇلار ياخشىلىق ئارقىلىق يامانلىقنى دەپئى قىلىدۇ، بىز ئۇلارغا رىزىق قىلىپ بەرگەن نەرسىلەردىن ياخشىلىق يوللىرىغا سەرپ قىلىدۇ﴾[1] ﴿بىز ئاتا قىلغان كىتابنى تېگىشلىك رەۋىشتە ئوقۇيدىغانلار بار، ئەنە شۇلار ئۇنىڭغا ئىشىنىدۇ﴾[2] ﴿مۇسانىڭ قەۋمىنىڭ (يەنى بەنى ئىسرائىلنىڭ) ئىچىدە (كىشىلەرنى) ھەق بىلەن توغرا يولغا باشلايدىغان، ھەق بىلەن توغرا ھۆكۈم قىلىدىغان بىر جامائە بار﴾[3] ﴿ئۇلار بىر خىل ئەمەس، ئەھلى كىتابتىن (يەنى يەھۇدىيلار، ناسارالاردىن) كېچىلىرى الله نىڭ ئايەتلىرىنى تىلاۋەت قىلىپ تۇرىدىغان ۋە سەجدە قىلىپ تۇرىدىغان بىر جامائە كىشىلەر بار﴾[4] ﴿«قۇرئانغا ئىشىنىڭلار ياكى ئىشەنمەڭلار (مەيلى، چۈنكى، ئىشىنىشىڭلار ئۇنىڭغا كامالەت، ئىشەنمەسلىكىڭلار ئۇنىڭغا نوقسان ئېلىپ كەلمەيدۇ)» دېگىن. شۈبھىسىزكى، قۇرئان نازىل بولۇشتىن ئىلگىرى كىتاب بېرىلگەنلەر قۇرئاننى ئاڭلىغان چاغلىرىدا (تەسىرلىنىپ) دەرھال سەجدىگە بارىدۇ. ئۇلار: «پەرۋەردىگارىمىز پاكتۇر، پەرۋەردىگارىمىزنىڭ ۋەدىسى چوقۇم ئورۇنلىنىدۇ» دەيدۇ. ئۇلار يىغلىغان ھالدا سەجدە قىلىشقا يىقىلىدۇ (قۇرئاننى ئاڭلاش بىلەن ئۇلار اللهغا) تېخىمۇ تەزەررۇ قىلىدۇ﴾[5].

---

(1) سۈرە قەسەس 52 — 54 - ئايەتكىچە.
(2) سۈرە بەقەرە 121 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.
(3) سۈرە ئەئراف 159 - ئايەت.
(4) سۈرە ئال ئىمران 113 - ئايەت.
(5) سۈرە ئىسرا 107 — 109 - ئايەتكىچە.

ئەھلى، كىتابتىن ئىمان ئېيتقانلارمۇ بار، لېكىن ئۇلار ئابدۇللاھ ئىبنى سالام ۋە شۇنىڭدەك يەھۇدىيلارنىڭ ئالىملىرىدىن ئىمان ئېيتقان ئازغىنە كىشىلەردۇر. (يەھۇدىيلارنىڭ ئىچىدىن) ئىمان ئېيتقانلارنىڭ سانى ئون كىشىگىمۇ بارمايدۇ. ئەمما، خرىستىئانلارنىڭ ئىچىدىن توغرا يولنى تاپقان ۋە ھەققە بويسۇنغانلار (يەنى ئىمان ئېيتقانلار) خېلى كۆپتۇر.

اللە تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿(ئى مۇھەممەد!) يەھۇدىيلار ۋە مۇشرىكلارنىڭ مۆمىنلەرگە ھەممىدىن قاتتىق دۈشمەن ئىكەنلىكىنى چوقۇم بايقايسەن، بىز ناسارا دېگەن كىشىلەرنىڭ دوستلۇق جەھەتتە مۆمىنلەرگە ھەممىدىن يېقىن ئىكەنلىكىنىمۇ چوقۇم بايقايسەن، بۇ، ناسارالارنىڭ ئىچىدە ئۆلىمالار، راھىبلار بولغانلىقى ۋە (ھەقنى قوبۇل قىلىشتا) تەكەببۇرلۇق قىلمايدىغانلىقلىرى ئۈچۈندۇر﴾[1].

﴿ئۇلارغا پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا ساۋاب بېرىلىدۇ﴾ ھەدىستە مۇنداق بايان قىلىنىدۇ: «جەئفەر ئىبنى ئەبۇتالىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ سۈرە مەريەمنى ھەبەشلەرنىڭ پادىشاھى نەجاشىنىڭ ھوزۇرىدا ئوقۇغان ئىدى. پادىشاھ يىغلاپ كەتتى، ئۇنىڭ بىلەن بىللە ئۇنىڭ يېنىدىكى پوپلارنىڭ باشلىقلىرى ۋە ئۇلارنىڭ ئالىملىرىمۇ يىغلاپ كەتتى، يىغىدىن ھەتتا ئۇلارنىڭ ساقاللىرى ھۆل بولۇپ كەتتى[2]».

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان ھەدىستە: نەجاشى ئۆلگەندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ ئۆلگەنلىك خەۋىرىنى ساھابىلىرىغا يەتكۈزۈپ: سىلەرنىڭ ھەبەشتىكى بىر قېرىندىشىڭلار (يەنى دىنىي قېرىندىشىڭلار) ئۆلدى، سىلەر ئۇنىڭ نامىزىنى ئوقۇڭلار، دېدى، ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر تۈزلەڭلىككە چىقىپ، ساھابىلارنى سەپكە تىزىپ ئۇنىڭغا (ئاتاپ) جىنازانامىز ئوقۇدى».

﴿ئەھلى كىتاب ئارىسىدا ھەقىقەتەن اللە غا ئىمان كەلتۈرىدىغان﴾ دېگەن ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى ئەبۇنەجىيھ، مۇجاھىدنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: يەنى ئۇلار ئەھلى كىتابنىڭ مۇسۇلمانلىرىدۇر. ئۇباد ئىبنى مەنسۇر مۇنداق دېدى: مەن اللە تائالانىڭ: ﴿ئەھلى كىتاب ئارىسىدا ھەقىقەتەن اللە غا ئىمان كەلتۈرىدىغان﴾ دېگەن ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ھەسەنبەسرىدىن سورىغان ئىدىم، ئۇ مۇنداق جاۋاب بەردى: ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېلىشتىن ئىلگىرىمۇ بار بولغان ئەھلى كىتابلاردۇر، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولۇپ كەلگەندىن كېيىن ئۇلار ئۇنىڭغا ئەگەشتى ۋە ئىسلامنى تونىدى. شۇنىڭ بىلەن اللە تائالا ئۇلارغا، ئۇلارنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن بۇرۇن (ئۆزلىرىنىڭ دىنىغا) ئىشەنگەنلىكى ئۈچۈن بىر ئەجىر ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئىمان كەلتۈرگەنلىكى ئۈچۈن يەنە بىر ئەجىر بەردى، دېدى.

ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم، ئەبۇمۇسادىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «قوش ئەجىر بېرىلىدىغان ئۈچ كىشى بار، ئۇلارنىڭ ئىچىدىن بىرسى: ئەھلى كىتاب ئىچىدىن پەيغەمبىرىگە ۋە ماڭا ئىمان ئېيتقان كىشىدۇر».

﴿اللە نىڭ ئايەتلىرىنى ئازغىنا بەدەلگە تېگىشمەيدۇ (يەنى ئۇلارنىڭ كىتابلىرىدىكى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈپەتلىرى ۋە شەرىئەت ئەھكاملىرىنى، راھىبلارغا ئوخشاش، دۇنيانىڭ ئەرزىمەس نەرسىلىرىنى دەپ ئۆزگەرتىۋەتمەيدۇ)﴾ يەنى ئۇلار ئۆزلىرى بىلىدىغان بىلىملەرنى ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى بىر

---

[1] سۈرە مائىدە 82 ـ ئايەت.

[2] بۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلارنى تۇنجى قېتىم، ھەبەشىستان (ھازىرقى ئېفئوپىيەگە) ھىجرەت قىلىشقا بۇيرۇغان، بۇ ۋاقىتتا ھەبەشىستانلىقلار خرىستىئان دىنىدا ئىدى. بۇ قېتىمقى ھىجرەت قىلىپ بارغان ساھابىلارنىڭ باشلىقى جەئفەر ئىبنى ئەبۇتالىب ئىدى. بۇ ۋەقە شۇ چاغدا يۈز بەرگەن ئىدى.

تۈركۈم ئېزىپ كەتكەن كىشىلەر يوشۇرغاندەك يوشۇرمايدۇ. بەلكى، ئۇلار ئۇنى ھېچقانداق ھەق تەلەپ قىلماي كەڭ تارقىتىدۇ، شۇڭا اللە تائالا مۇنداق دېدى: ﴿ئۇلارغا پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا ساۋاب بېرىلىدۇ. اللە ھەقىقەتەن تېز ھېساب ئالغۇچىدۇر﴾.

## چىداملىق بولۇشقا ۋە چېگرىلارنى ساقلاش ئۈچۈن تەييار تۇرۇشقا بۇيرۇغانلىق توغرىسىدا

**﴿ئى مۆمىنلەر! تائەت ـ ئىبادەتنىڭ مۇشەققەتلىرىگە ۋە سىلەرگە يەتكەن ئېغىرچىلىقلارغا سەۋر قىلىڭلار، دۈشمەنلەرگە زىيادە چىداملىق بولۇڭلار، (چېگرالىرىڭلارنى ساقلاپ) جىھادقا تەييار تۇرۇڭلار﴾**
ھەسەنبەسرى مۇنداق دېدى: اللە تائالا مۆمىنلەرنى ئۆزى رازى بولىدىغان ئىسلام دىنىنىڭ يولىدا ئۇلارغا كەلگەن جاپا ـ مۇشەققەت ۋە قىيىنچىلىقلارغا چىداملىق بولۇشقا، ئۇلار تاكى بۇ دۇنيادىن كەتكۈچىلىك (ھاياتىدا) خۇشاللىقتا ئېرىشكەنلىكى، ياكى زىيان ــ زەخمەتكە ئۇچرىغانلىقى، خاتىرجەملىككە ئېرىشكەنلىكى ياكى جاپا ـ مۇشەققەتلەرگە يولۇققانلىقى سەۋەبىدىن بوشاپ كەتمەي، ئىسلامدا مۇستەھكەم تۇرۇشقا ۋە ئۆزلىرىنىڭ دىنىنى يوشۇرغان دۈشمەنلەرگە قارشى تېخىمۇ چىداملىق بولۇشقا بۇيرۇدى. سەلەپ ئالىملىرىمۇ بۇ ئايەتنىڭ مەنىسىنى يۇقىرىدىكىدەك بايان قىلدى. ئەمما تەييار بولۇپ تۇرۇش دېگىنىمىز: ئىبادەت قىلىدىغان ئورۇندا داۋاملىق بولۇش، دېگەنلىكى بولىدۇ. ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما، سەھل ئىبنى ھەنىف ۋە مۇھەممەد ئىبنى كەئب قۇرەزى قاتارلىقلار: تەييار بولۇپ تۇرۇش دېگەن، بىر نامازنىڭ كەينىدىن يەنە بىر نامازنى ساقلاش دېگەنلىك بولىدۇ، دېدى.

بۇ توغرۇلۇق ئىمام مۇسلىم ۋە نەسەئى، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «مەن سىلەرگە اللە تائالا خاتالىقلارنى ئۆچۈرۈۋېتىدىغان ۋە مەرتىۋىلەرنى كۆتۈرىدىغان بىر ئىشتىن خەۋەر بېرەيمۇ؟ (ئۇ ئىش بولسا، سۇنىڭ سوغۇق بولغىنىغا ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش) قىيىنچىلىق يەتكەن ۋاقىتتا تاھارەتنى تولۇق ئېلىش، مەسچىتلەرگە كۆپ بېرىش ۋە بىر نامازنىڭ كەينىدىن يەنە بىر نامازنى ساقلاشتۇر. مانا بۇ تەييارلىقتۇر! مانا بۇ تەييارلىقتۇر!» تەييار بولۇپ تۇرۇش دېگەن، دۈشمەنلەر بىلەن ئۇرۇشۇشقا، ئىسلام دۆلەتلىرىنىڭ چېگرالىرىنى ساقلاش ۋە دۈشمەنلەرنىڭ ئىسلام رايونلىرىغا تاجاۋۇز قىلىپ كىرىپ قېلىشىدىن توسۇشقا تەييار بولۇپ تۇرۇشنى بىلدۈرىدۇ دېگەن كۆز قاراشمۇ بار. بۇ خىل تەييارلىققا رىغبەتلەندۇرۇپ ۋە ئۇنىڭ ساۋابىنى بايان قىلىپ كەلگەن ھەدىسلەر ناھايىتى كۆپتۇر، تۆۋەندە كەلگەن ھەدىسلەر بۇلارنىڭ بەزىلىرىدۇر.

ئىمام بۇخارى، سەھل ئىبنى سەئدى سائىدى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «اللە تائالانىڭ يولىدا بىر كۈن جىھادقا تەييار بولۇپ تۇرۇش، دۇنيا ۋە ئۇنىڭ ئىچىدىكى نەرسىدىن ياخشىدۇر».

ئىمام مۇسلىم، سالمان پارىسى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «اللە تائالانىڭ يولىدا ئۇرۇش قىلىش ئۈچۈن بىر كېچە ـ كۈندۈز تەييار بولۇپ تۇرۇش، بىر ئاي روزا تۇتقاندىن ۋە (كېچىسى) بىدار بولۇپ ناماز ئوقۇغاندىن ياخشىدۇر». ئەگەر شېھىت بولسا ئۇنىڭ قىلغان ئەمەلى ۋە رىزقى ئۇنىڭغا يېتىپ تۇرىدۇ ۋە شەيتاندىن خاتىرجەم بولغان بولىدۇ.

ئىمام ئەھمەد، فۇزالە ئىبنى ئۇبەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: «اﷲ نىڭ يولىدا جىھادقا تەييار بولۇپ ئۆلگەن كىشىدىن باشقا، ئۆلگەن كىشىنىڭ ئەمەللىرى (ئۇ ئۆلگەن ھامان) خاتىرىلىنىشتىن توختاپ قالىدۇ، ئەمما اﷲ تائالانىڭ يولىدا تەييار بولۇپ ئۆلگەن كىشىنىڭ ئەمەلى قىيامەت كۈنىگىچە ئاۋۇپ تۇرىدۇ ۋە ئۇ كىشى قەبرىنىڭ پىتنىسىدىن خاتىرجەم بولىدۇ».

ئىمام تىرمىزى، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: «(دوزاخنىڭ) ئوتى تەگمەيدىغان ئىككى خىل كۆز بار، (بىرى) اﷲ تائالادىن قورقۇپ يىغلىغان كۆز. (يەنە بىرى) اﷲ تائالانىڭ يولىدا (كېچىسى پوستا) تۇرۇپ، كۆزەتچىلىك قىلغان كۆز».

ئىمام بۇخارى، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «دىنارنىڭ قۇلى، دەرھەمنىڭ قۇلى ۋە يوللۇق قارا رەختنىڭ قۇلى (بۇ رەخت بەلكى، ئۇز ۋاقتىدا بەك قىممەتلىك بولۇشى مۇمكىن) ھالاك بولۇپ كەتسۇن[1]. ئەگەر بۇ خىل كىشىلەرگە مال ـ دۇنيا بېرىلسە، ئۇلار اﷲ دىن رازى بولىدۇ. ئەگەر بېرىلمىسە ئاچچىقلايدۇ. ھالاك بولسۇن، (ئۇنىڭ بېشى ئايىغىغا) ئالمىشىپ كەتسۇن! ئەگەر ئۇنىڭغا كىچىككىنە بىر ئەزىيەت كەلسە ئۇ ئۇنىڭدىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن بىر يارىدەمچىنى تاپالمايدۇ. چاچلىرى پاخپايغان ۋە پۇتلىرى توپا ھالەتتە ئېتىنىڭ يۈگىنىنى اﷲ تائالانىڭ يولىدا تۇتقان بەندە ئۈچۈن سالاملار بولسۇن! ئەگەر ئۇ كىشى ئەسكەرلەرنىڭ ئالدىغا قويۇلسا (ئۇنىڭغا رازى بولۇپ)، ئەسكەرنىڭ ئالدىدا تۇرىدۇ، ئەگەر ئاخىرىدا قويۇلسا، ئاخىرىدا تۇرىدۇ. ئۇ رۇخسەت سورىسا، ئۇنىڭغا رۇخسەت بېرىلمەيدۇ. بىرىنىڭ گۇناھىنى تىلىۋالسا، تىلىكى ئىجابەت قىلىنمايدۇ».

ئىبنى جەرىر، زەيد ئىبنى ئەسلەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئەبۇئۇبەيدە، ئۆمەر ئىبنى خەتتابقا رۇمدا ناھايىتى چوڭ بىر قوشۇننىڭ توپلانغانلىقىنى، ئۇلاردىن قورقۇپ تۇرۇۋاتقانلىقىنى خەۋەر بېرىپ خەت يازىدۇ، ئاندىن ئۆمەر ئۇنىڭغا: اﷲ تائالاغا ھەمدۇ ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇت ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن، بىر مۆمىن بەندىگە قانچىلىك قىيىنچىلىق كەلسە كەلسۇن، اﷲ تائالا ئۇ قىيىنچىلىقتىن كېيىن ئۇ مۆمىنگە بىر چىقىش يولى ئاتا قىلىپ بېرىدۇ. ھەرگىزمۇ بىر قىيىنچىلىق ئىككى ئاسانلىقتىن ئۈستۈن كەلمەيدۇ. شەكسىز اﷲ تائالا كىتابىدا مۇنداق دېدى: ﴿**ئى مۆمىنلەر! تائەت ـ ئىبادەتنىڭ مۇشەققەتلىرىگە ۋە سىلەرگە يەتكەن ئېغىرچىلىقلارغا سەۋر قىلىڭلار، دۈشمەنلەرگە زىيادە چىداملىق بولۇڭلار، (چېگرالىرىڭلارنى ساقلاپ ) جىھادقا تەييار تۇرۇڭلار، مەقسەتكە ئېرىشىشىڭلار ئۈچۈن اﷲ دىن قورقۇڭلار (يەنى ئۇنىڭ ئەمرىگە مۇخالىپەتچىلىك قىلماڭلار)**﴾ دەپ خەت يازدى.

ئىمام ھافىز ئىبنى ئەساكىر "ئابدۇللاھ ئىبنى مۇبارەكنىڭ تەرجىمە ھالى" دا مۇھەممەد ئىبنى ئىبراھىم ئەبۇسەكىنەنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئابدۇللاھ ئىبنى مۇبارەك:

ئىككى ھەرەم قويىنىدا تائەت قىلغان قېرىنداش،
بىزگە سالساڭ گەر نەزەر چۈشىنەرسەن ئىشىڭنى.
باشقىلارنىڭ نەمدەلسە يېشى بىلەن يۈزلىرى،

[1] يەنى "بۇلار مال ـ دۇنياغا بەك ئامراق بولغانلىقتىن ۋە پۇتۇن تىرىشچانلىقىنى شۇنىڭغىلا قاراتقانلىقتىن" (ئۇلار) خۇددى ئۇ نەرسىلەرنىڭ قۇلىدەك بولۇپ قالىدۇ.

مۇجاھىدلار يۈيىشار قېنى بىلەن تېنىنى.
بەزىلەرنىڭ ئاتلىرى ھارسا ئويۇن ـ بەيگىدە،
ئاتلىرىمىز ھالسىرار بۆسكەچ دۈشمەن سېپىنى.
گەر يۈرىشەر بەزىلەر پۇراپ مۇشكى ـ ئەنبەرنى،
بىزگە گويا ئىپاردۇر، ئات توزۇتقان قۇم ـ چېڭى.
مۇجاھىدقا مۇنداق دەپ خەۋەر بەردى پەيغەمبەر:
”جەڭ توپىسى قونغاندىن يىراق دوزاخ ئۇچقۇنى“.
”شېھىت ئۆلۈك ئەمەس“ دەپ جاكارلىدى رەببىمىز،
كەلگىن جىھاد قوينىغا ئۆلمەس شېھىت بولغىلى!

دېگەن شېئىرنى ئېيتىپ بېرىپ، ماڭا يازدۇردى. مەن ئۇنىڭ بىلەن خوشلىشىپ چىقتىم. ئابدۇللاھ ئىبنى مۇبارەك ھىجرىيىنىڭ 170 ياكى 177 ـ يىلى بۇ شېئىرنى مەن ئارقىلىق فەزل ئىبنى ئىيازغا ئەۋەتتى. مەن ھەرەم مەسچىتىدە فەزل ئىبنى ئىياز بىلەن ئۇچرىشىپ ئۇ خەتنى بەردىم. ئۇ خەتنى ئوقۇپ يىغلاپ كەتتى ۋە: قېرىندىشىم ئابدۇللاھ راست ئېيتىپتۇ، ماڭا سەمىمىي نەسىھەت قىلىپتۇ، دېدى. ئاندىن ئۇ سەن ھەدىس توپلىغىلى كەلگەن ئادەم ئوخشىمامسەن؟ دېدى. مەن: شۇنداق، دېدىم. ئۇ: ئۇنداق بولسا بۇ ھەدىسنى سېنىڭ ئابدۇللاھنىڭ خېتىنى ماڭا يەتكۈزگەنلىك ھەققىڭ ئۈچۈن خاتىرىلىۋالغىن، دەپ تۆۋەندىكى ھەدىسنى سۆزلەپ بەردى.

مەنسۇر ئىبنى مۇئتەمەر، ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ؛ بىر كىشى (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا): ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ماڭا الله تائالانىڭ يولىدا جىھاد قىلغان كىشىلەرنىڭ ساۋابىغا ئېرىشەلەيدىغان ئەمەل ـ ئىبادەتتىن بىرنى ئۆگىتىپ قويغىن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەن ھېرىپ قالماي ناماز ئوقۇشقا ۋە (بىر كۈنمۇ) كېمەيتمەي روزا تۇتۇشقا قادىر بولالامسەن؟» دېدى. ئۇ كىشى: ئى الله تائالانىڭ پەيغەمبىرى! مەن بۇ ئىشلارنى قىلىشقا بەك ئاجىزلىق قىلىمەن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مېنىڭ جېنىم ئۇنىڭ قولىدا بولغان زات الله نىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، ئەگەر شۇ ئىشلارنى قىلىشقا كۈچۈڭ يەتسىمۇ، الله تائالانىڭ يولىدا جىھاد قىلغان كىشىلەرنىڭ دەرىجىسىگە (ۋە ئۇلارنىڭ ساۋابىغا) يېتەلمەيسەن، سەن مۇجاھىدنىڭ ئېتىنىڭ جىھادنى كۆتۈپ باغلاقتا تۇرسىمۇ، مۇجاھىدقا نۇرغۇنلىغان ياخشىلىقنىڭ يېزىلىدىغانلىقىنى بىلمەمسەن» دېدى.

﴿مەقسەتلىرىڭلارغا يېتىش ئۈچۈن الله دىن قورقۇڭلار (يەنى ئۇنىڭ ئەمرىگە مۇخالىپەتچىلىك قىلماڭلار)﴾ يەنى سىلەر ھەممە ئىشلىرىڭلاردا ۋە ھەر قانداق ئەھۋالدا الله دىن قورقۇڭلار، دېگەنلىكتۇر. مۇشۇ مەزمۇندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇئازنى يەمەنگە ئەۋەتكەندە ئۇنىڭغا مۇنداق دېدى: سەن ھەر قانداق يەردە بولساڭ الله تائالادىن قورققىن، بىر يامانلىققا بىر ياخشىلىقنى ئەگەشتۈرگىن (يەنى بىر يامانلىق قىلىپ قالساڭ، ئۇنىڭ كەينىدىن ياخشىلىقتىن بىرنى قىلغىن). ياخشىلىق يامانلىقنى ئۆچۈرىدۇ. سەن كىشىلەرگە ياخشى مۇئامىلە قىلغىن ۋە ئۇلارنى ياخشى ئەخلاق بىلەن ئەخلاقلاندۇرغىن». بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە ئىبنى جەرىر، مۇھەممەد ئىبنى كەئب قۇرەزىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: يەنى مەن (الله تائالا) بىلەن سىلەرنىڭ ئاراڭلاردىكى نەرسىدە، مەندىن قورقۇڭلار. يېقىن كۈندە (يەنى قىيامەت كۈنىدە) سىلەر ماڭا يولۇققاندا نىجات تاپقۇچىلاردىن بولۇڭلار.

